پۈتۈن دۇنيا پرولېتارلىرى، بىرلىشىڭلار !



ماركس

# كاپىتال

2-توم

جۇڭگو مىللەتلەر تىل-يېزىقى تەرجىمە مەركىزى تەرجىمە قىلغان



مىللەتلەر نەشرىياتى

# پايدىلىنىش قائىدىلىرى

1. رەسمىي تېكىستتىكى ۋە قوشۇمچىلاردىكى ئەسەرلەر ئايرىم - ئايرىم هالدا يېزىلغان ياكى ئېلان قىلىنغان ۋاقتى بويىچە تىزىلدى. ئايرىم ئەھۋالدا بىر ئەسەر ياكى بىر گورۇپپا ئەسەرنىڭ بىر پۈتۈنلۈكى ۋە ئورگانىك باغلىنىشىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، رەتكە تىزىش تەرتىپىگە ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلدى.

2. ئومۇمەن مۇندەرىجە ۋە رەسمىي تېكىستتىكى يۇلتۇز * بەلگىسىنىڭ ھەممىسى مۇھەررىرلەرنىڭ قوشقىنىدۇر.

3. نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزلەردىكى يالاڭ تىرناق 〈〉 ئىچىدىكى خەتلەر ۋە تىنىش بەلگىلىرىنى ماركس ياكى ئېنگېلس قوشقان، نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزلەردىكى يومىلاق . بەلگە قويۇلغان جايلار ماركس ياكى ئېنگېلس تەكىتلەپ قويغان جايلاردۇر.

4. مۇندەرىجە ۋە رەسمىي تېكىستتىكى تىرناق [ ] ئىچىدىكى خەتلەر مۇھەررىرلەرنىڭ قوشقىنىدۇر.

5. ئىزاھات بېرىلمىگىنى مۇھەررىرلەرنىڭ قوشقىنى، ئىزاھات بېرىلگىنى ماركس ياكى ئېنگېلسنىڭ ئەسلىي ئىزاھاتىدۇر.

6. «ئادەم ئىسىملىرى ئىندېكسى»، «ئەدەبىيات ئەسەرلىرى ۋە ئەپسانىلەردىكى پېرسوناژلار ئىندېكسى»، «ئەسەرلەر ئىندېكسى»، «گېزىت - ژۇرناللار ئىندېكسى»، «يەر - جاي ناملىرى ئىندېكسى»، «ناملار ئىندېكسى» قاتارلىق تۈرلەر خەنزۇچە ئېلىپبەسىنىڭ تەرتىپى بويىچە تىزىلدى.

7. نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزلەرنىڭ كېلىش مەنبەسىدىكى [P.]، [B.]، [M.]، [L.] بەلگە قويۇلغانلىرى ئايرىم - ئايرىم هالدا ماركسنىڭ «پارىژ خاتىرىلىرى» (1843 - يىل 10 - ئايدىن 1845 - يىل 1 - ئايغىچە) «برىيۇسسېل خاتىرىلىرى» (1845 — 1853 - يىللار)، «مانچېستېر خاتىرىلىرى» (1845 -يىلى)، «»لوندون خاتىرى» (1850 — 1853 - يىللار)نىڭ چەت ئەلچە نۇسخىسىنىڭ قىسقارتىلغان بەلگىلىرى، بەلگىنىڭ كەينىدىكى رىمچە سانلار ۋە ئەرەبچە سانلار ئايرىم - ئايرىم هالدا خاتىرە دەپتەرنىڭ نومۇرى بىلەن بەت سانىنى كۆرسىتىدۇ.

# مۇندەرىجە



## 2 - كىتاب
## كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانى

### 1 - بۆلۈم
### كاپىتال فورماتسىيىسىنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە ئايلىنىشى

## 2 - بۆلۈم
## كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى

# 3 - بۆلۈم
# ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ۋە ئوبوروتى

# كارل ماركس

# كاپىتال

## سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى

2 - توم

II كىتاب : كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانى

ئېنگېلس تۈزگەن

# سۆز بېشى

«كاپىتال»نىڭ 2 - كىتابىنى[1] باسمىغا تەييارلاش ، تەييارلىغاندىمۇ ئۇنى ھەم باغلىنىشلىق ۋە مۇمكىنقەدەر بىر پۈتۈن ئەسەر قىلىپ تەييارلاش ، ھەم مۇھەررىرلەرنىڭ ئەسىرى ئەمەس ، بەلكى پەقەت ئاپتورنىڭ ئەسىرى قىلىپ تەييارلاش بۇ بىر ئاسان ئىش ئەمەس . قېپقالغان قولىيازمىلار ناھايىتى كۆپ ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇنىڭ كۆپ قىسمى بىر تەرەپلىمىلىك خاراكتېرگە ئىگە بولغاچقا ، بۇلار ۋەزىيەتنى تېخىمۇ قىيىنلاشتۇرۇپ قويىدۇ . كۆپ دېگەندە پەقەت بىرلا قولىيازما ( IV قولىيازما ) تولۇق سىپلىشتۇرۇپ پىششىقلىنىپ ، شۇ پېتى باسمىغا تەييارلانغاندى ، لېكىن كېيىنكى قولىيازمىلار بولغانلىقتىن ، بۇ قولىيازمىنىڭمۇ كۆپ قىسمى كونىراپ قالغانىدى . ماتېرىيالنىڭ ئاساسىي قىسمى ماھىيەت جەھەتتىن ئاساسەن ئىشلەپچىقىرىلغان بولسىمۇ ، لېكىن ئەدەبىي جەھەتتىن پىششىق ئىشلەنمىگەن بولۇپ ، ماركسنىڭ ئۆز قولىيازمىلىرىنى يازغاندا ئىشلىتىدىغان تىلى شۇ پېتى بايان قىلىنغان : ئۇسلۇبقا ئەھمىيەت بېرىلمىگەن ، ئىختىيارىيلىق بار ، كۆپ ھاللاردا قوپال ھەم يۇمۇرىستىك ئىبارە ۋە جۈملىلەر ئىشلىتىلگەن ، ئىنگلىزچە ، فرانسۇزچە ئاتالغۇلار ئارىلاشتۇرۇلغان ، پۈتۈن جۈملە ھەتتا پۈتۈن بەتلەر ئىنگلىزچە يېزىلغان ئەھۋال دائىم كۆرۈلگەن . بۇلار ئەينى چاغدا ئاپتورنىڭ مېڭىسىدە پىكىرلەر قانداق شەكىلدە راۋاج تاپقان بولسا ، شۇ شەكىلدە ئەينەن يېزىۋېلىنغان پىكىرلەردۇر . بەزى قىسىملار

تەپسىلىي بايان قىلىنغان ، لېكىن ئوخشاشلا مۇھىم بولغان يەنە بەزى قىسىملارغا پەقەت قىسمەن ئەسكەرتىشلا بېرىلگەن . مىسال تەرىقىسىدە ئىشلىتىلىدىغان پاكىت ماتېرىياللار توپلانغان ، لېكىن دېگۈدەك تۈرلەرگە ئايرىلمىغان ، ئۇنى پىششىقلاپ رەتلەپ چىقىشتىن گەپ ئېچىش تېخىمۇ مۇمكىن ئەمەس . بەزى بابنىڭ ئاخىرىدا كېيىنكى بابقا ئۆتۈشكە ئالدىرىغانلىقتىن ، كۆپ ھاللاردا بىر - بىرىگە باغلانمايدىغان بىرقانچە جۈملىلەرنىلا يېزىپ قويۇپ ، بۇ يەردىكى باياننىڭ تېخى تۈگىمىگەنلىكىنى ئىپادىلىگەن . ئەڭ ئاخىرىدا يەنە تېخى ھەممەيلەنگە مەلۇم بولغان ، بەزىدە ھەتتا ئاپتورنىڭ ئۆزىمۇ تونۇيالمىغان خەت-ھەرپلەر بار .

مەن بۇ قولىيازمىنى ئىمكانقەدەر ئەينەن كۆچۈرۈپ چىقتىم ؛ ئىستىلىستىكا جەھەتتە پەقەت ماركسنىڭ ئۆزىمۇ ئۆزگەرتىشى مۇمكىن بولغان جايلارنىلا ئۆزگەرتتىم ، مۇتلەق زۆرۈر بولغان جايلاردا ھەمدە مەنىسى ھېچقانداق شۈبھى تۇغدۇرمايدىغان جايلاردىلا بەزىبىر چۈشەندۈرۈش خاراكتېرىدىكى سۆزلەرنى ۋە بىر پىكىردىن يەنە بىر پىكىرگە ئۆتۈش ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان جۈملىلەرنىلا قوشتۇم . مەنىسى سەللا شۈبھى تۇغدۇرىدىغان جۈملىلەرنى ئەينەن باستۇرۇشنى لازىم تاپتىم . مەن يېڭىۋاشتىن ئىشلىگەن ۋە قوشقان جۈملىلەر جەمئىي ئون باسما بەتكىمۇ يەتمەيدۇ ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇلارنىڭ ھەممىسى پەقەت شەكىل جەھەتتىكى ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت .

ماركس 2 - كىتاب ئۈچۈن قالدۇرغان قولىيازما ماتېرىياللارنى ساناپ چىقىشنىڭ ئۆزىلا ، ماركسنىڭ ئۆزىنىڭ ئىقتىساد ئىلمى جەھەتتىكى بۇ بۈيۈك كەشپىياتىنى ئېلان قىلىشتىن بۇرۇن بۇ بۈيۈك كەشپىياتنى بىرلىشىپ ئەڭ مۇكەممەل دەرىجىگە يەتكۈزۈش ئۈچۈن قانچىلىك ئەستايىدىل پوزىتسىيىدە بولغانلىقى ،



ئۆز-ئۆزىنى قانچىلىك قاتتىق تەنقىدلەش روھىدا بولغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ . دەل مۇشۇنداق ئۆز-ئۆزىنى تەنقىدلەش روھى ئۇنىڭ بايانلىرىنىڭ مەزمۇن ۋە شەكىل جەھەتتىن ئۇنىڭ ئۈزلۈكسىز يېڭى تەتقىقاتلارنى ئېلىپ بېرىش نەتىجىسىدە كېڭەيگەن نەزەر دائىرىسىگە ئۇيغۇنلىشىشىغا كەمدىن - كەم ئىمكان قالدۇرغانىدى . بۇ ماتېرىياللار تۆۋەندىكى بىرقانچە قىسمنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ :

ئالدى بىلەن ، 1861 - يىل 8 - ئايدىن 1863 - يىل 6 - ئايغىچە يېزىلغان «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ قولىيازمىسى ، [illegible] فورماتلىق قەغەزدە 1472 بەت ، جەمئىي 23 خاتىرە . بۇ 1859 - يىلى بېرلىندا ئوخشاش بىر كىتاب نامىدا نەشر قىلىنغان 1 - كىتابنىڭ داۋامى . 1 - بەتتىن 220 - بەتكىچە ( I — V خاتىرە ) ، ئاندىن يەنە 1159 - بەتتىن 1472 - بەتكىچە ( XIX — XXIII خاتىرە ) بولغان سەھىپىلەردە «كاپىتال»نىڭ 1 - كىتابىدىكى پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىدىن تارتىپ تاكى مۇشۇ تومنىڭ ئاخىرىدا تەنقىد قىلىنغان مەسىلىلەرگىچە بولغان تېمىلار بايان قىلىنغان ، ئۇ ، بۇ كىتابنىڭ ھازىرغىچە بار بولغان ئەڭ دەسلەپكى قولىيازمىسىدۇر . 973 - بەتتىن 1158 - بەتكىچە ( XV — XVIII خاتىرە ) بولغان سەھىپىلەردە كاپىتال ۋە پايدا ، پايدا نىسبىتى ، سودىگەرنىڭ كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى ، يەنى كېيىن 3 - كىتابتىكى قولىيازمىدا شەرھلەنگەن تېمىلار بايان قىلىنغان . لېكىن 2 - كىتابتا بايان قىلىنغان تېمىلار ۋە كېيىن 3 - كىتابتا بايان قىلىنغان نۇرغۇن تېمىلار تېخى مەخسۇس رەتلەپ چىقىلمىغان . ئۇلار پەقەت قوشۇمچە سۈپىتىدىلا بېرىلگەن ، بولۇپمۇ قولىيازمىنىڭ ئاساسىي قىسمىنىڭ 220 — 972 - بەتلىرىدە ( VI — XV خاتىرە ) ، يەنى «قوشۇمچە قىسمەت

نەزەرىيىسى» قىسمىدا تىلغا ئېلىنغان. بۇ قىسىم سىياسىي ئىقتىساد ئىلمىدىكى يادرولۇق مەسىلە، يەنى قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسىنىڭ تەپسىلىي تەنقىد تارىخىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، بۇ قىسىمدا ئىلگىرى ئۆتكەنلەر بىلەن مۇنازىرىلىشىش شەكلى ئارقىلىق، كېيىنچە 2 - كىتاب ۋە 3 - كىتابنىڭ قولىيازمىسىدا مەخسۇس، لوگىكىلىق باغلىنىش جەھەتتىن تەتقىق قىلىنغان كۆپ ساندىكى مەسىلىلەر شەرھلەنگەن. مەن بۇ قولىيازمىنىڭ تەنقىد قىسمىنىڭ 2 - كىتاب ۋە 3 - كىتاب ئۆز ئىچىگە ئالغان نۇرغۇن قىسىمدىن باشقىلىرىنىڭ ھەممىسىنى ساقلاپ قېلىپ، «كاپىتال»نىڭ 4 - كىتابى سۈپىتىدە نەشر قىلدۇرماقچى[3]. گەرچە بۇ قولىيازمىلار ناھايىتى قىممەتلىك بولسىمۇ، لېكىن ھازىر نەشر قىلدۇرماقچى بولغان 2 - كىتابقا ئىشلەتكىلى بولىدىغان جايلىرى ئانچە كۆپ ئەمەس.

ۋاقىت تەرتىپى بويىچە، ئەمدى نۆۋەت 3 - كىتابنىڭ قولىيازمىسىغا كەلدى. بۇ قولىيازمىنىڭ كۆپ قىسمى ئاز دېگەندىمۇ 1864 - يىلى ۋە 1865 - يىلى يېزىلغان. ماركس بۇ قولىيازمىنى ئاساسىي جەھەتتىن تاماملاپ بولغاندىن كېيىن، ئاندىن 1867 - يىلى بېسىلغان 1 - كىتابنى رەتلەشكە كىرىشتى. مەن ھازىر شۇ 3 - كىتابنىڭ قولىيازمىسىنى باسمىغا تەييارلاۋاتىمەن.

بۇنىڭدىن كېيىنكى بىر مەزگىلدە، يەنى 1 - كىتاب نەشردىن چىققاندىن كېيىن، 2 - كىتاب ئۈچۈن پايدىلىنىشقا بىر گورۇپپا يېرىم تاۋاقلىق تۆت قولىيازما قالغان، بۇنىڭغا ماركس ئۆزى I دىن IV گىچە رەقەم قويغان. بۇلارنىڭ ئىچىدە I قولىيازما (150 بەت) تەخمىنەن 1865 - يىلى ياكى 1867 - يىلى يېزىلغان بولۇپ، ئۇ 2 - كىتابنىڭ ھازىرقى تۈزۈلۈشىدىكى ئەڭ دەسلەپكى مۇستەقىل، لېكىن ئاز - تولا بىر تەرەپلىملىك خاراكتېرگە ئىگە

# Das Kapital.

## Kritik der politischen Oekonomie.

Von

**Karl Marx.**

**Zweiter Band.**

**Buch II: Der Cirkulationsprocess des Kapitals.**

**Herausgegeben von Friedrich Engels.**

---



---

**Hamburg**
**Verlag von Otto Meissner.**
**1885.**

«كاپىتال» 2 - تومىنىڭ نېمىسچە تۇنجى نەشرىنىڭ تىتۇلى

قولىيازمىدۇر . بۇ قولىيازمىنىڭمۇ پايدىلانغۇدەك يېرى قالمىدى .
Ⅲ قولىيازمىنىڭ بىر قىسمى نەقىل ۋە ماركسنىڭ خاتىرىلىرىدىكى كۆرسەتمىلەرنىڭ يىغىندىسى (كۆپ قىسمى 2 - كىتابنىڭ 1 - بۆلۈمى بىلەن مۇناسىۋەتلىك ) ، بىر قىسمى ئايرىم قاراشلار توغرىسىدىكى قولىيازما ، بولۇپمۇ ئادام سمىتنىڭ تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال ، شۇنىڭدەك پايدا مەنبىئى توغرىسىدىكى قاراشلىرىنى تەنقىد قىلىشقا چېتىلىدىغان قولىيازمىلاردىن ئىبارەت ؛ بۇنىڭدىن باشقا ، يەنە 3 - كىتاب دائىرىسىگە تەۋە بولغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىلەن پايدا نىسبىتىنىڭ مۇناسىۋىتى توغرىسىدىكى باياناتلارمۇ بار . كۆرسەتمىدە ئانچە كۆپ يېڭى نەرسىلەر يوق ئىكەن ؛ كېيىنكى قولىيازما بولغانلىقتىن ، 2 - كىتاب بىلەن 3 - كىتاب ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن بايان قىسمىنىڭ كۆپ قىسمىمۇ ئىشلىتىلمەي تاشلاپ قويۇلدى . — Ⅳ قولىيازما 2 - كىتابنىڭ 1 - بۆلۈمى ۋە 2 - بۆلۈمىنىڭ ئالدىنقى بىرقانچە بابلىرىدىكى باسمىغا تەييارلانغان ئورىگىنال بولۇپ ، بۇ قىسىم مۇۋاپىق جايدا ئىشلىتىلدى . بۇ قولىيازما گەرچە 2 - ئورىگىنالدىن بۇرۇن يېزىلغان بولسىمۇ ، لېكىن شەكىل جەھەتتە بىرقەدەر مۇكەممەل بولغاچقا ، كىتابنىڭ مۇۋاپىق جايىدا ناھايىتى ياخشى پايدىلىنىشقا بولاتتى ، ئۇنىڭغا 2 - ئورىگىنالنىڭ بىر قىسىم مەزمۇنى قوشۇلسىلا كۇپايە قىلىناتتى . — ئەڭ ئاخىرىدىكى بۇ قولىيازما 2 - كىتابنىڭ بىردىنبىر خېلى مۇكەممەل ئورىگىنالى بولۇپ ، ئۇنىڭغا 1870 - يىلى دەپ يېزىلغان . تۆۋەندە سۆزلىمەكچى بولغان ئەڭ ئاخىرقى بېكىتىشتە پايدىلىنىش ئۈچۈن تەمىنلەنگەن خاتىرىدە : «2 - ئورىگىنال ئاساس قىلىنىشى شەرت» دەپ ئېنىق دېيىلگەن .

1870 - يىلىدىن كېيىن ، ئاساسلىقى ماركسنىڭ تاۋى

يــوقلۇقى تۈپەيلىدىن ئىش يەنە توختاپ قالدى . ئادەتتە ماركس بۇنداق چاغلاردا تۈرلۈك تەتقىقات ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل بولاتتى . ئاگرونومىيە ، ئامېرىكىنىڭ بولۇپمۇ رۇسسىيىنىڭ يەر مۇناسىۋەتلىرى ، پۇل بازىرى ۋە بانكا كەسپى ، ئەڭ ئاخىرىدا يەنە تەبىئىي پەنلەر ، ئالايلۇق گېئولوگىيە ۋە فىزىئولوگىيە ، بولۇپمۇ مۇستەقىل ماتېماتىكا ھەققىدىكى تەتقىقاتلار ماركسنىڭ شۇ ۋاقىتتا ئائىت كۆپ سانلىق خاتىرە دەپتەرلىرىنىڭ مەزمۇنى بولۇپ قالغان . 1877 - يىلىنىڭ بېشىدا ، ماركس سالامەتلىكىنىڭ ئەسلىگە كېلىپ ، قايتىدىن ئىشلىيەلەيدىغان ھالەتكە كەلگەنلىكىنى ھېس قىلدى . 1877 - يىلى مارت ئېيىنىڭ ئاخىرىدا ، ئۇ يۇقىرىدا دېيىلگەن تۆت ئورىگىنالدىن كۆرسەتمە ۋە خاتىرە قالدۇردى ھەمدە ئۇنى 2 - كىتابنى يېڭىۋاشتىن يېزىشنىڭ ئاساسى قىلدى . بۇ كىتابنىڭ باش قىسمى V ئورىگىنال (يېرىم تاۋاقلىق 56 بەت ) دا بولۇپ ، بۇ ئورىگىنال باشتىكى تۆت بابنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، ئۇ تېخى دېگەندەك پىششىقلاپ ئىشلەنمىگەن ، بەزى مۇھىم نۇقتىلار تېكىست ئاستىدىكى ئىزاھاتلاردا بايان قىلىنغان . ماتېرىياللارنى كۆڭۈل قويۇپ تاللانغان دېگەندىن كۆرە ، پەقەت بىر يەرگە توپلاپ قويۇلغان دېگەن تۈزۈك . لېكىن بۇ ئورىگىنال 1 - بۆلۈمدىكى ئەڭ مۇھىم قىسمىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى مۇكەممەل بايانىدۇر . — بۇ قوليازمىغا ئاساسەن ، باسمىغا تەييار قوليازمىنى يارىتىش ئۈچۈن ، تۈنجى قېتىم ئۇرۇنۇش ئارقىلىق VI قوليازما رەتلەپ چىقىلدى (1877 - يىل 10 - ئايدىن كېيىن باشلاپ 1878 - يىل 7 - ئايدىن بۇرۇن تاماملاندى ) ؛ بۇ قوليازما تۆت فورماتلىق قەغەزدە 17 بەت بولۇپ ، 1 - بابنىڭ كۆپ قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، 2 - قېتىم يەنى ئەڭ ئاخىرقى قېتىم ئۇرۇنۇش ئارقىلىق VII قوليازما قىلىپ چىقىلدى (1878 - يىل 7 - ئاينىڭ



2 - كۈنى ) ، بۇ قوليازما ئاران يېرىم تاۋاقلىق يەتتە بەتتىن تۈزۈلگەن .

ئەھۋالدىن قارىغاندا ، شۇ چاغدا ماركسقا ، ئەگەر سالامەتلىكى تۈپەيلىدىن ياخشىلانمىسا ، 2 - ۋە 3 - كىتابنى ھەرگىزمۇ ئۆزىنى قانائەتلەندۈرەلەيدىغان دەرىجىدە ئاخىرغىچە يېزىپ چىقالمايدىغانلىقى ئايان بولۇپ قالغان بولسا كېرەك . ئەمەلىيەتتە ، V — VIII قوليازمىلاردا ئۇنىڭ ئېغىر كېسەللىك بىلەن قاتتىق ئېلىشىپ كەلگەنلىكى يەتكۈچە كۆرۈنۈپ تۇرۇپتۇ . 1 - بۆلۈمنىڭ ئەڭ قىيىن قىسمى V قوليازمىدا يېڭىۋاشتىن ئىشلەپ چىقىلغان ؛ 1 - بۆلۈمنىڭ باشقا قىسمى ۋە 2 - بۆلۈمنىڭ ھەممىسىنى (17 - بابتىن باشقا ) تەييارلاش نەزەرىيە جەھەتتىن ئۇنچىلىك قىيىن بولمىدى ؛ لېكىن ماركس 3 - بۆلۈمنى ، يەنى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ۋە ئوبوروتىنى قايتىدىن ئىشلىمەي بولمايدۇ ، دەپ قارىدى . چۈنكى 2 - قوليازمىدا تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بايان قىلىنغاندا ، دەسلەپتە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولغان پۇل ئوبوروتى نەزەرگە ئېلىنمىغانىدى ، كېيىن بۇ خىل پۇل ئوبوروتى نەزەرگە ئېلىنىپ قايتىدىن بايان قىلىنىدى . بۇ خىل ئەھۋالنى تۈگىتىپ ، بۇ بۆلۈمنى ئاپتورنىڭ كېڭەيگەن نەزەر دائىرىسىگە مۇۋاپىق كېلىدىغان قىلىپ باسقۇچ - ئاخىر قايتا يېزىپ چىقىش كېرەك ئىدى . مۇشۇنداق قىلىپ VIII قوليازما ۋۇجۇدقا كەلدى ، بۇ تۆت فورماتلىق قەغەزدە 70 بەتتىن تەركىب تاپقان خاتىرە دەپتەر بولۇپ ، ئۇنى ھازىر يېزىلىپ چىققان 3 - بۆلۈم (2 - قوليازمىدىن ئېلىنغان قىسقارتىلما قىسمى بۇنىڭ سىرتىدا ) بىلەن سېلىشتۇرۇپ كۆرسەتلا ، ماركسنىڭ بۇ سەھىپىگە قانچىلىك كۆپ نەرسىنى سىغدۇرالىغانلىقىنى بىلىۋالالايمىز .

بۇ قولىيازمىمۇ مەسىلە توغرىسىدىكى دەسلەپكى تەكشۈرۈشتىن ئىبارەت؛ ئۇنىڭدا 2 - قولىيازما ئۈچۈن پېكىراق بولغان قاراشلارنى بەلگىلەش ھەم بايان قىلىش مۇھىم تېما قىلىنىپ، يېڭى پىكىر بولمىغان قاراشلار نەزەردىن ساقىت قىلىنىدى. 2 - بۆلۈمنىڭ 3 - بۆلۈم بىلەن ئاز - تولا مۇناسىۋەتلىك بولغان 17 - بابىنىڭ مۇھىم قىسمى يېڭىۋاشتىن كىرگۈزۈلدى ۋە كېڭەيتىلدى. بۇنىڭدا مەنتىقىلىق باغلىنىش پات - پات ئۈزۈلۈپ قالغان؛ بەزى جايلىرىدا پىكىر چالا بايان قىلىنغان، بولۇپمۇ قولىيازمىنىڭ ئاخىرىدا پىكىرلەر بىر - بىرى بىلەن مۇتلەق باغلانمىغان ھالدا بىر تەرەپلىمە بايان قىلىنغان. لېكىن ماركس ئېيتماقچى بولغان پىكىرلەرنىڭ ھەممىسى بۇ يەردە ئۇنداق ياكى مۇنداق ئۇسۇل بىلەن ھەر ھالدا ئېيتىلغان.

مانا بۇ 2 - كىتاب ئۈچۈن توپلانغان ماتېرىيال. ماركس ئۆز ۋاپاتىدىن سەل بۇرۇن قىزى ئېلېئانورغا ئېيتقىنىدەك، مەن بۇ ماتېرىياللارغا ئاساسەن «بىرەر نەرسە قىلىشىم» كېرەك ئىدى. مەن بۇ ھاۋالىنى ناھايىتى چەكلىك دائىرىدە قوبۇل قىلدىم؛ مەن خىزمىتىمنى ئىمكانقەدەر يالغۇز تۈرلۈك قولىيازمىلارنى تاللاشقىلا قاراتتىم. شۇڭا، قولىيازمىلاردىن ئەڭ ئاخىرقىسىنى ئاساس قىلىۋېلىپ، ئۇنى ئالدىنقى قولىيازمىلار بىلەن سېلىشتۇرۇپ چىقتىم. پەقەت 1 - بۆلۈم بىلەن 3 - بۆلۈمدىلا ھەقىقىي قىيىنچىلىقلار، يەنى تېخنىكىلىق قىيىنچىلىقلاردىن باشقا قىيىنچىلىقلارمۇ بولدى؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇلار چوڭ قىيىنچىلىقلار ئىدى. مەن بۇ قىيىنچىلىقلارنى تامامەن ئاپتورنىڭ روھى بويىچە ھەل قىلىشقا تىرىشتىم.

بۇ كىتابتىكى نەقىللەر پاكىتلارنىڭ ئىسپاتى ئۈچۈن كەلتۈرۈلگەن بولسا ياكى ئورىگىنال مەسىلىسىنى ئىزدىمەكچى



بولغان ھەربىر ئادەم ئەسلىي ئورىگىنالنى (مەسىلەن، ئا • سمىت ئەسەرلىرىدىن كەلتۈرگەن نەقىلگە ئوخشاش) تاپالايدىغان جايدا ئىشلىتىلگەن بولسا، مەن ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسىنى تەرجىمە قىلدىم. پەقەت 10 - بابتىلا بۇنداق قىلىش مۇمكىن بولمىدى، چۈنكى بۇ يەردە بىۋاستە ئىنگلىزچە تېكىست تەنقىد قىلىنىدۇ. — 1 - تومدىن نەقىل كەلتۈرۈلگەندە، 2 - نەشرىنىڭ، يەنى ماركس ھايات ۋاقتىدا باستۇرغان ئەڭ ئاخىرقى نەشرىنىڭ بەت سانى ئەسكەرتىلدى.

«سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» دېگەن ئەسەر قولىيازمىسىنىڭ ئەڭ دەسلەپكى نۇسخىسىدىن، Ⅲ قولىيازمىنىڭ ئېيتىپ ئۆتۈلگەن قىسىملىرى ۋە خاتىرە دەپتەرنىڭ بەزى جايلىرىغا يېزىپ قويۇلغان بىرقانچە قىسقىغىنە مۇلاھىزىلىرىدىن تاشقىرى، 3 - كىتاب ئۈچۈن پەقەت يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگەن ۋە 2 - كىتابنىڭ Ⅱ قولىيازمىسى قانداق مۇكەممەل ئىشلەپچىقىلغان بولسا، خۇددى شۇنىڭغا ئوخشاش مۇكەممەل ئىشلەپچىقىلغان 1864 — 1865 - يىللاردىكى قولىيازما ۋە 1875 - يىلىدىكى قولىيازمىلاردا قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىلەن پايدا نىسبىتى مۇناسىۋىتى ماتېماتىك ئۇسۇلدا (تەڭلىمە) بايان قىلىنىپ يېزىلغان ماتېرىياللار بار. 3 - كىتابنى باسمىغا تەييارلاش ئىشلىرى تېزلىكتە ئىشلىنىۋاتىدۇ. ھازىرچە، مېنىڭ ئويلىشىمچە، ئەلۋەتتە بىرقانچە ناھايىتى مۇھىم باب - پاراگرافلارنى ھېسابقا ئالمىغاندا، بۇ خىزمەت ئاساسلىقى پەقەت تېخنىكىلىق قىيىنچىلىقلارنى تۇغدۇرۇشى مۇمكىن.

---

بۇ يەردە، مەن ماركس رودبېرتۇس ئەسىرىدىن ئوغرىلىغان، دەپ ئۇنىڭ ئۈستىگە قويۇلغان ئەيىبكە رەددىيە بېرىمەن. بۇ خىل ئەيىبلەش توغرىسىدىكى گەپلەر دەسلەپ ئاستىرتتىن پەقەت ئايرىم

كىشىلەر تەرىپىدىن تارقىتىلغان بولسا، ئەمدى ماركس ۋاپات بولغاندىن كېيىن، نېمىس مۇنبەر سوتسىيالىستلىرى — دۆلەت سوتسىيالىستلىرى [4] ۋە ئۇلارنىڭ مۇخلىسلىرى بۇنى شۇبھىسىز پاكىت دەپ ھەممە يەردە داۋراڭ سېلىپ يۇرۇۋاتىدۇ. باشقا بىر جايدا مەن بۇ ھەقتە دېيىش زۆرۈر بولغان گەپلەرنى ئېيتىپ ئۆتكەندىم (1)، لېكىن پەقەت مۇشۇ يەردە مەن كەسكىن دەلىللەرنى كەلتۈرەلەيمەن.

مېنىڭ بىلىشىمچە، بۇنداق ئەيىبلەش ئەڭ دەسلەپ ر • مېيېرنىڭ «4 - دەرىجىدىكى ئازادلىق كۈرىشى» دېگەن ئەسىرىنىڭ 43 - بېتىدە ئۇچرايدۇ:

«**شۇنى ئىسپاتلاشقا بولىدۇكى**، ماركس ئۆز تەنقىدىنىڭ كۆپ قىسمىنى بېسىپ چىقىرىلغان ئاشۇ ئەسەرلەردىن (رودبېرتۇسنىڭ 30 - يىللارنىڭ كېيىنكى يېرىمىغا ئائىت ئەسەرلىرىنى كۆرسىتىدۇ) ئالغان.»

تېخىمۇ يېڭى دەلىللەرگە ئېرىشىشتىن بۇرۇن، مەن بۇ ھۆكۈمنىڭ پۈتۈنلەي «ئىسپاتلاشقا بولىدىغان دەلىل» بولۇپ قېلىشى رودبېرتۇسنىڭ جاناب مېيېرنى بۇ دەۋاغا ئىشەندۈرگەنلىكىدىن بولغان، دەپ قاراشقا تامامەن ھەقلىق. — 1879 - يىلى رودبېرتۇس ئۆزى مەيدانغا چىقتى[6]، ئۇ ئى • تسېللىرغا يازغان خېتى (1879 - يىلى تيۇبىنگېندە نەشر قىلىنغان «ئادەتتىكى سىياسەتشۇناسلىق ژۇرنىلى»، 219 - بەت) دە ئۆزىنىڭ «دۆلىتىمىزنىڭ دۆلەت ئىگىلىك ئەھۋالىنى بىلىش توغرىسىدا» (1842 - يىلى) دېگەن ئەسىرى ئۈستىدە توختىلىپ تۆۋەندىكىلەرنى يازىدۇ:

(1) كارل ماركسنىڭ «پەلسەپە نامراتلىقى، جاناب پرۇدوننىڭ ‹نامراتلىق پەلسەپىسى›گە جاۋاب» (ئې • بېرنىشتېيىن بىلەن ك • كاۋسكى نېمىسچىغا تەرجىمە قىلغان، 1885 - يىل ستۇتگارت نەشرى)قا سۆز بېشى.[5]



«سىز ماركسنىڭ بۇنىڭدىن [كىتابتا ئوتتۇرىغا قويۇلغان پىكىرلەرنى كۆرسىتىدۇ①] ناھايىتى ئەپچىللىك بىلەن پايدىلانغانلىقىنى كۆرىسىز ... لېكىن ئۇ ئەلۋەتتە بۇ پىكىرلەرنى مېنىڭدىن ئالغانلىقىنى ئېيتمايدۇ.»

رودبېرتۇس ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئەسىرىنى نەشر قىلدۇرغان ت • كوزاكمۇ بۇنى زادىلا ئىككىلەنمەستىن تەكرارلايدۇ (رودبېرتۇس: «كاپىتال» 1884 - يىلى بېرلىن نەشرى، مۇقەددىمىنىڭ 15 - بېتى). — ئاخىرىدا، ر • مېيېر تەرىپىدىن 1881 - يىلى نەشر قىلىنغان رودبېرتۇس - دوكتور جاگېتزوۋنىڭ «خەت - ئالاقە ۋە ئىجتىمائىي سىياسىيغا دائىر ئىلمىي ماقالىلەر توپلىمى» [7] دا رودبېرتۇس توغرىدىن - توغرا مۇنداق دەيدۇ:

«ئەمدى مەن شېففلى بىلەن ماركسنىڭ مېنىڭ ئەسىرىمنى **ئوغرىلىغانلىقىنى** بىلدىم، [illegible] ئۈستىگە ئۇلار مېنىڭ ئىسمىمنى تىلغا ئېلىپمۇ قويمىدى» (60 - خەت، 134 - [illegible]

يەنە بىر جايدا رودبېرتۇسنىڭ تەمەسى تېخىمۇ ئېنىقراق تۈسكە [illegible]دۇ:

«[illegible]ستنىڭ **قوشۇمچە قىممىتىنىڭ** قەيەردىن **كېلىدىغانلىقى** توغرىسىدىكى بۇ [illegible] ئۆزۈمنىڭ 3 - سوتسىيال خېتىمدە كۆرسەتكەنمەن، ئۇ **ماھىيەتتە** ماركس [illegible] بىلەن **ئوخشاش**، لېكىن تېخىمۇ قىسقىراق ۋە ئېنىقراق.» (48 - خەت، [illegible]

[illegible] 2 - نەشرىدىكى تۆت بۇرجەكلىك تىرناقنىڭ ھەممىسى بۇ [illegible] تىرناق قىلىپ ئۆزگەرتىلدى، — مۇھەررىردىن

ئوغرىلىق قىلىشقا دائىر بۇنداق ئەيىبلەشلەر توغرىسىدا ماركس ھېچقاچان ھېچنەرسە بىلگەن ئەمەس . ماركسنىڭ قولىدىكى «ئازادلىق كۈرىشى» دېگەن كىتابنىڭ پەقەت «ئىنتېرناتسىئونال» غا ئائىت قىسمىلا قىرقىلغانىكەن ، قالغان قىسمىنى ماركس ۋاپات بولغاندىن كېيىن مەن قىرقىغان . تېۋېنىگېندە چىقىرىلغان ژۇرنالنى ماركس ھېچقاچان كۆرگەن ئەمەس . ر • مېيېرگە يېزىلغان «خەت-ئالاقە»دىنمۇ ماركس قىلچە خەۋەرسىز ئىدى . «ئوغرىلىق»قا ئائىت بولغان جايغا كەلسەك ، 1884 - يىلىغا كەلگەندە جاناب دوكتور مېيېر ياخشى نىيەتتە ئۇنى تىلغا ئالغاندىن كېيىن ، ئاندىن ئۇ مېنىڭ دىققىتىمنى جەلپ قىلدى . لېكىن 48 - خەتنى ماركس بىلەتتى . جاناب مېيېر ئۇنى ياخشى نىيەتتە ماركسنىڭ كىچىك قىزىغا بەرگەنىدى . ماركس تەنقىدىنىڭ يوشۇرۇن مەنبەلىرىنى رودبېرتۇس ئەسەرلىرىدىن ئىزدەش كېرەك ، دېگەندەك غەلىتە ، ئەپقاچتى گەپلەر ئەلۋەتتە ماركسنىڭ قۇلىقىغىمۇ يېتىپ بارغانىدى . شۇ چاغدا ماركس خەتنى ماڭا كۆرسەتكەن ھەمدە مەن ئاخىرى بۇ يەردە ئىشەنچلىك خەۋەرگە ئېرىشتىم ، رودبېرتۇسنىڭ نېمىنى تەمە قىلىۋاتقانلىقىنى بىلدىم . ئەگەر رودبېرتۇس باشقا ھېچنەرسىنى دەۋا قىلمىسا ، ئۇ ھالدا مېنىڭ ئۇچۇن بۇ دەۋالار مۇتلەق ئەھمىيەتسىزدۇر ؛ ئاۋادا رودبېرتۇس ئۆز بايانىنى خېلىلا قىسقا ۋە ئېنىق دەپ بىلسە ، بىلىۋەرسۇن ، مەن ئۇنى بۇنداق مەمنۇنىيەتتىن مەھرۇم قىلمايمەن ، دېگەنىدى . ئەمەلىيەتتە ، ماركس ھەممە ئىش رودبېرتۇسنىڭ مۇشۇ خېتى بىلەن ئاياغلاشتى ، دەپ قارىغانىدى .

شۇنىڭ ئۇچۇنمۇ شۇنداق دەپ ئويلاشقا بولىدۇكى ، رودبېرتۇسنىڭ پۈتۈن ئەدەبىي پائالىيىتى 1859 - يىلىغىچە ماركسقا مەلۇم ئەمەس ئىدى ، بۇنى مەن ئېنىق بىلىمەن ، ھالبۇكى



بۇ چاغدا ماركسنىڭ سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى پەقەت پروگراما جەھەتتىنلا ئەمەس ، بەلكى ئەڭ مۇھىم تەپسىلاتلىرىغىچە تەييار بولغانىدى . ماركس ئۆزىنىڭ ئىقتىسادشۇناسلىق ھەققىدىكى تەتقىقاتىنى 1843 - يىلى پارىژدا بۈيۈك ئىنگلىزلار ۋە فرانسۇزلاردىن باشلىغانىدى . نېمىسلاردىن ئۇ پەقەت رائۇ بىلەن لىستنىلا بىلەتتى ، مۇشۇ ئىككىسىلا ئۇنىڭغا كۇپايە قىلاتتى . ماركسمۇ ، مەنمۇ بىزگە رودبېرتۇسنىڭ بېرلىنىنىڭ پارلامېنت ئەزاسى سۈپىتىدە سۆزلىگەن نۇتقىنى ۋە ئۇنىڭ ۋەزىر سۈپىتىدىكى ھەرىكىتىنى 1848 - يىلى «يېڭى رېيىن گېزىتى»دە تەنقىد قىلىشقا توغرا كەلگەنگە قەدەر * ، رودبېرتۇس دېگەن ئادەم بارلىقى توغرىسىدا ھېچنەرسە بىلمەيتتۇق . ئەينى چاغدا ، بىز ئۇ توغرىلىق ھېچنەرسە بىلمىگەچكە ، بىردىنلا ۋەزىر بولۇپ قالغان رودبېرتۇس دېگەن ئادەم كىم ، دەپ رېيىن ئۆلكىسىنىڭ پارلامېنت ئەزالىرىدىن سورىدۇق . لېكىن ئۇلارمۇ بىزگە رودبېرتۇسنىڭ [illegible]ادىي ئەسەرلىرى توغرىسىدا ھېچنەرسە دەپ بېرەلمىدى . [illegible] . ماركس «كاپىتالىستنىڭ قوشۇمچە قىممىتى»نىڭ [illegible]»نىلا ئەمەس ، بەلكى **قانداق** [illegible]لىقى»نى شۇ چاغدا رودبېرتۇسنىڭ ياردىمىدىن [illegible] ناھايىتى ئېنىق بىلەتتى . بۇنى 1847 - يىلىدىكى [illegible]پەلسەپە نامراتلىقى» ۋە 1847 - يىلى بريۇسسېلدا ئوقۇلغان ، 1849 - يىلى «يېڭى رېيىن گېزىتى»نىڭ 264 — 269 - سانلىرىدا ئېلان قىلىنغان ياللانما ئەمگەك ۋە كاپىتال توغرىسىدىكى [illegible] ئىسپاتلىيالايدۇ . 1859 - يىلىنىڭ ئالدى - كەينىدە [illegible] لاسسالدىن رودبېرتۇس دېگەن بىر ئىقتىسادشۇناسنىڭ بارلىقىنى بىلدى ، كېيىن ئەنگلىيە مۇزېيىدا رودبېرتۇسنىڭ «ئۈچىنچى سوتسىيال خېتى»نى كۆردى .

ھەقىقىي ئەھۋال ئەنە شۇنداق . خوش ، ماركس رودبېرتۇستىن «ئوغرىلىۋالغان» مەزمۇن نېمە بولدى ؟ رودبېرتۇس مۇنداق دەيدۇ :

«كاپىتالىستنىڭ قوشۇمچە قىممىتى قەيەردىن كېلىدىغانلىقىنى ماركس قانداق كۆرسەتكەن بولسا، مەنمۇ ئۆزۈمنىڭ ئۈچىنچى سوتسىيال خېتىمدە شۇنداق كۆرسەتكەنمەن، لېكىن پەقەت قىسقىراق ۋە ئېنىقراق قىلىپ كۆرسەتكەنمەن.»

دېمەك ، يادرولۇق مەسىلە : قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسىدە ؛ ئەمەلىيەتتە ، رودبېرتۇسنىڭ ماركستىن شۇنىڭدىن باشقا يەنە نېمىنى ئۆزىنىڭ مۈلكى قىلىۋالىشىنى ئېيتىش قىيىن . شۇڭا ، رودبېرتۇس بۇ يەردە ئۆزىنى قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسىنىڭ ھەقىقىي ئاپتورى ، ماركس بولسا مەندىن ئوغرىلىۋالغان ، دەپ ھېسابلايدۇ .

خوش ، ئۈچىنچى سوتسىيال خەتتە قوشۇمچە قىممەتنىڭ كېلىپ چىقىشى توغرىسىدا نېمىلەر دېيىلىدۇ ؟ ئۇنىڭدا پەقەت : يەر ئىجارىسى بىلەن پايدىنىڭ قوشۇلمىسى بولغان «ئىجارە» تاۋار قىممىتىگە «قىممەت قوشۇش»تىن ئەمەس ، بەلكى

«ئىش ھەققىدىن تۇتۇپ قېلىنغان قىممەتتىن ھاسىل قىلىنىدۇ، باشقىچە سۆز بىلەن ئېيتقاندا، ئىش ھەققى پەقەت مەھسۇلات قىممىتىنىڭ بىر قىسمىنى تەشكىل قىلغانلىقى ئارقىسىدا ھاسىل قىلىنىدۇ»،

ئەمگەك ئۇنۇمدارلىقى يېتەرلىك دەرىجىدە بولغاندا بولسا ،

«ئىش ھەققى ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ تەبىئىي ئالمىشىش قىممىتى بىلەن باراۋەر بولماسلىقى كېرەك، چۈنكى بۇ مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى يەنە كاپىتالنى قاپلاش ئۈچۈن (!) ۋە



ئىجارە ئۈچۈن قېلىشى كېرەك» [9] دېيىلگەن.

بۇ يەردە «مەھسۇلاتنىڭ تەبىئىي ئالمىشىش قىممىتى»دىن «كاپىتالنى قاپلاش» ئۈچۈن ، تېخىمۇ ئېنىقراق قىلىپ ئېيتقاندا سەرپ قىلىنغان خام ماتېرىيالنى ۋە قورال ـ ئەسۋابنىڭ كونىرىغان قىسمىنى قاپلاش ئۈچۈن ھېچنەرسە قالدۇرمايدىغان بۇ «مەھسۇلاتنىڭ تەبىئىي ئالمىشىش قىممىتى» نېمە ئىكەنلىكى بىزگە ئېيتىلمىغان .

ھېلىمۇ ياخشى ، رودبېرتۇسنىڭ بۇ دەۋر بۆلگۈچ كەشپىياتىنىڭ ماركستا قانداق تەسىرات قالدۇرغانلىقىنى ھەر ھالدا ئىسپاتلاپ بېرەلەيمىز . «تەنقىد» قوليازمىسىنىڭ [10] 10 - دەپتەر 445 - بېتى ۋە كېيىنكى بەتلىرىدە «قىستۇرما قىسمى . رودبېرتۇس ئەپەندى . ئىجارە ھەققىدە يېڭى نەزەرىيە» دېگەن سۆزلەرنى بايقايمىز . ماركس بۇ يەردە ئۈچىنچى سوتسىيال خەتكە پەقەت [illegible] نەزەردىن قارىغان . ماركس رودبېرتۇسنىڭ [illegible] قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسىگە تۆۋەندىكى كىنايىلىك [illegible] : «جانابى رودبېرتۇس ئالدى بىلەن [illegible] بىلەن كاپىتالغا [illegible] ئارلىق [illegible] قىلىنىش بىر ـ بىرىدىن ئايرىلمىغان [illegible] قىلىدۇ ھەمدە بۇ يەردە : ئىجارە (ئىجارە دېگەندە ئۇ پۈتۈن قوشۇمچە قىممەتنى كۆرسىتىدۇ) پەقەت ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەككە ياكى ھەق تۆلەنمىگەن ئەمگەك ئىپادىلەنگەن مەھسۇلات مىقدارىغا باراۋەر بولىدۇ ، دېگەن مۇھىم نەتىجىگە كېلىدۇ .»

كاپىتالىستىك جەمئىيەتتىكى ئىنسانلار بىرنەچچە ئەسىرلەردىن بېرى قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىپ كەلگەن ھەمدە تەدرىجىي ھالدا قوشۇمچە قىممەتنىڭ پەيدا بولۇش مەسىلىسى

توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزۈشكە باشلىغان. قوشۇمچە قىممەت توغرىسىدىكى دەسلەپكى چۈشەنچە سودىگەرلەرنىڭ بىۋاستە ئەمەلىيىتىدىن كېلىپ چىققان: يەنى قوشۇمچە قىممەت مەھسۇلات قىممىتىگە قىممەت قوشۇشتىن كېلىپ چىقىدۇ دەپ قارالغان. بۇ خىل قاراش سودا ھېرىسمەنلىرى[11] دە ھۆكۈمرانلىق ئورۇننى ئىگىلىگەن، لېكىن جېمس ستيۇئارت بۇ خىل ئەھۋالدا بىراۋ ئېرىشكەن نەرسىدىن ئەلۋەتتە باشقا بىراۋ مەھرۇم بولۇشى لازىملىقىنى سەزگەن. شۇنداقتىمۇ بۇ خىل قاراش، بولۇپمۇ سوتسىيالىستلار ئارىسىدا ئۇزاق مۇددەت داۋام قىلىپ كەلدى. لېكىن بۇ قاراش كلاسسىك پەندىن ئا • سمىت تەرىپىدىن سۈرۈپ چىقىرىلدى.

ئا • سمىت «مىللىي بايلىق» دېگەن ئەسىرىنىڭ 1 - بۆلۈم 6 - بابىدا مۇنداق دەيدۇ:

«كاپىتال ئايرىم شەخسلەر قولىدا جۇغلىنىشقا باشلىغان ھامان، بۇ شەخسلەرنىڭ بەزىلىرى تەبئىي ھالدا بۇ كاپىتاللاردىن ئەمگەكچان كىشىلەرنى ئىش بىلەن تەمىنلەش ئۈچۈن پايدىلىنىشقا ھەرىكەت قىلىدۇ، بۇ كىشىلەرنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنى سېتىشتىن ياكى **ئىشلەپ بېرىلىۋاتقان ماتېرىياللار قىممىتىگە شۇ خىزمەتكارلار قوشقان نەرسىدىن پايدا** تېپىش مەقسىتىدە بۇ كىشىلەرنى ماتېرىياللار بىلەن ياكى تىرىكچىلىك ۋاستىلىرى بىلەن تەمىنلەيدۇ ... شۇنىڭ ئۈچۈن ئىشچىلار تەرىپىدىن ماتېرىياللار **قىممىتىگە قوشۇلىدىغان قىممەتنىڭ** ئۆزى بۇ يەردە **ئىككى قىسىمغا** بۆلۈنىدۇ، بۇلاردىن بىر قىسمى **ئىشچىلارغا ئىش ھەققى** تۆلەشكە كېتىدۇ، يەنە بىر قىسمى بولسا **ياللىغۇچىلارنىڭ** ماتېرىيال ۋە ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن چىقىم قىلغان پۈتۈن كاپىتالىغا **پايدا** تۆلەشكە كېتىدۇ.»[12]

سەل تۇرغاندىن كېيىن ئۇ يەنە مۇنداق دەيدۇ:



«بىر دۆلەتتە پۈتۈن يەر خۇسۇسىي مۈلۈككە ئايلانغان ھامان، يەر ئىگىلىرىمۇ باشقا بارلىق كىشىلەرگە ئوخشاش تېرىمىغان يەردىن ھوسۇل ئالماقچى بولىدۇ، ھەتتا يەرنىڭ تەبئىي مېۋىلىرى ئۈچۈنمۇ ئىجارە تەلەپ قىلىدۇ ... ئىشچىلار ... ئۆز **ئەمگىكى** بىلەن يىغقان ياكى ئىشلەپچىقارغان نەرسىسىنىڭ **بىر قىسمىنى** يەر ئىگىسىگە **بېرىشى** لازىم، بۇ قىسىم ياكى ئىككىنچى سۆز بىلەن ئېيتقاندا، بۇ قىسمىنىڭ باھاسى **يەر ئىجارىسىنى** تەشكىل قىلىدۇ.»[13]

ماركس يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگەن «تەنقىد» قولىيازمىسىنىڭ 253 - بېتىدە بۇ توغرىدا مۇنداق تەقرىز قىلىدۇ: «شۇنداق قىلىپ، ئا • سمىت قوشۇمچە قىممەتنى، يەنى قوشۇمچە ئەمگەكنى — ئورۇندالغان ھەمدە تاۋاردا بۇيۇملاشقان ئەمگەكنىڭ ھەق تۆلەنگەن ئەمگەكتىن، يەنى ئۆزىنىڭ تەڭ قىممەتلىك نەرسىسىنى ئىش ھەققى شەكلىدە ئالغان ئەمگەكتىن ئوشۇقچە قىسمىنى — **ئومۇم كاتېگورىيە** دەپ، ئەسلىي مەنىدىكى پايدا ۋە يەر ئىجارىسىنى بولسا بۇ كاتېگورىيىنىڭ تارماقلىرى دەپ چۈشىنىدۇ.»

كېيىن، ئا • سمىت 1 - بۆلۈم 8 - بابتا مۇنداق دەيدۇ:

«يەر خۇسۇسىي مۈلۈككە ئايلىنىشى بىلەنلا، يەر ئىگىسى ئەمگەكچى بۇ يەردە ئىشلەپچىقىرىشى ۋە يىغىۋېلىشى مۇمكىن بولغانلىكى مەھسۇلاتنىڭ ھەممىسىدىن بىر ئۈلۈشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئۇنىڭ يەر ئىجارىسى **يەر تېرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئەمگەك ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتتىن بىرىنچى تۇتۇپ قېلىشتۇر**. لېكىن تېرىقچىدا ئورۇم - يىغىم ۋاقتىدىن بۇرۇن تۇرمۇشىنى قامدىغۇدەك مەبلەغ يوق دېيەرلىك. ئۇنىڭ تۇرمۇش پۇلى ئادەتتە ئۇنى ياللىۋالغان ياللىغۇچىنىڭ، يەنى يەر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسىنىڭ كاپىتالىدىن ئالدىن تۆلەپ بېرىلىدۇ. ئەگەر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى **ئىشچىنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىدىن بىر ئۈلۈش ئالالمىسا** ياكى ئۇنىڭ كاپىتالى تولۇقلانمىسا ھەمدە پايدا ئېلىپ كەلمىسە، ئۇ ھالدا ئىجارىكەش ئىشچى ياللاشقا زادىلا قىزىقمايتتى. بۇ پايدا يەر تېرىشقا سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەكنىڭ مەھسۇلاتىدىن **ئىككىنچى**

**تۇتۇلمىدۇر**. پايدىنى تۆلەش ئۈچۈن ھەرقانداق باشقا ئەمگەك مەھسۇلاتىمۇ مۇشۇنداق تۇتۇپ قېلىنىدۇ. سانائەتنىڭ بارلىق تارماقلىرىدا كۆپ ساندىكى ئىشچىلار خام ئەشيانى شۇنىڭدەك ئىش تامام بولغۇچە ئىش ھەققى ۋە تۇرمۇش پۇلىنى ياللىغۇچىنىڭ ئالدىن تۆلەپ بېرىشىگە موھتاج. بۇ ياللىغۇچى **ئۇلارنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ بىر ئۈلۈشىنى** ياكى ئەمگەك ئۇلار ئىشلەۋاتقان ماتېرىيالغا قوشقان قىممەتنىڭ بىر ئۈلۈشىنى **ئالىدۇ**، مانا بۇ ئۈلۈش ياللىغۇچىنىڭ پايدىسىدۇر.»[14]

ماركس بۇنىڭغا مۇنداق باھا بېرىدۇ (قوليازما 256 - بەت): «قىسقىسى، ئا • سىمىت بۇ يەردە يەر ئىجارىسىنى ۋە كاپىتال ئۈچۈن ئېلىنىدىغان پايدىنى ئىشچىنىڭ مەھسۇلاتىدىن ياكى ئىشچى مەھسۇلاتىنىڭ ئىشچى خام ئەشياغا قوشىدىغان ئەمگەككە باراۋەر بولغان قىممىتىدىن ئاددىيلا **تۇتۇلمىدۇر**، دەپ توغرىدىن - توغرا ئاتايدۇ. لېكىن خۇددى ئا • سىمىت ئالدىدا ئۆزى ئىسپاتلاپ ئۆتكەندەك، بۇ تۇتۇلما ئىشچىنىڭ ئىش ھەققىنى تۆلەش ئۈچۈن كېتىدىغان ياكى ئىشچىنىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن تەڭ قىممەتتە بېرىلىدىغان نەرسىگە كېتىدىغان ئەمگەكتىن تاشقىرى، ئىشچى تەرىپىدىن خام ئەشياغا قوشۇلغان ئەمگەكتىنلا تەشكىل تېپىشى كېرەك؛ شۇڭا، بۇ تۇتۇلما قوشۇمچە ئەمگەكتىن، يەنى ئىشچى ئەمگىكىنىڭ ھەق تۆلەنمىگەن قىسمىدىن تەشكىل تېپىشى كېرەك.»

دېمەك، «كاپىتالىستىنىڭ قوشۇمچە قىممىتى» ۋە يەر ئىگىسىنىڭ قوشۇمچە قىممىتى قەيەردىن كېلىدىغانلىقىنى ئا • سىمىتمۇ بىلگەن؛ ماركس بۇنى 1861 - يىلىلا توغرىدىن - توغرا ئېتىراپ قىلغانىدى، ۋەھالەنكى، رودبېرتۇس ۋە ئۇنىڭ دۆلەت سوتسىيالىزمىنىڭ ئىلمان يامغۇرىنىڭ تەسىرىدە موگۇدەك ئۆسۈۋاتقان چوقۇنغۇچىلىرى بۇنى مۇتلەق ئۇنتۇپ قالغان



ئوخشايدۇ.

بىراق، — دەپ داۋام قىلىدۇ ماركس، — سىمىت قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزىنى ئۇنىڭ پايدا ۋە يەر ئىجارىسى شەكلىدىكى ئالاھىدە شەكىللىرىدىن پەرقلەندۇرۇپ مەخسۇس كاتېگورىيە قىلىپ ئاجراتقان ئەمەس. سىمىتنىڭ، بولۇپمۇ رىكاردونىڭ تەتقىقاتىدىكى نۇرغۇن خاتالىق ۋە كەمچىلىكلەر ئەنە شۇنىڭدىن كېلىپ چىققان.»[15] — بۇ ھۆكۈمنى رودبېرتۇسقا ئەينەن تەتبىقلاشقا بولىدۇ. ئۇنىڭ «ئىجارە»سى يەر ئىجارىسى بىلەن پايدىنىڭ قوشۇلمىسىدۇر؛ يەر ئىجارىسى توغرىسىدا ئۇ پۈتۈنلەي خاتا نەزەرىيە توقۇۋالغان، پايدىغا كەلسەك، ئۇ ئالدىنقىلارنىڭ قاراشلىرىنى قارىغۇلارچە قوبۇل قىلغان. — ئەكسىچە، ماركسنىڭ قوشۇمچە قىممىتى بولسا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىگىلىرى ھېچقانداق تەڭ قىممەتلىك نەرسە تۆلىمەي تۇرۇپلا ئىگىلىۋالىدىغان قىممەت سوممىسىنىڭ **ئومۇمىي شەكلىدۇر**. بۇ قىممەت سوممىسى ماركس بىرىنچى بولۇپ بايقىغان بەزى ئىنتايىن ئۆزگىچە قانۇنىيەتلەرگە بىنائەن، پايدا ۋە يەر ئىجارىسىدىن ئىبارەت ئالاھىدە **ئۆزگەرگەن** شەكىلگە بۆلۈنۈپ كېتىدۇ. بۇ قانۇنىيەتلەر 3 - كىتابتا بايان قىلىنىدۇ. ئۇ كىتابتا ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەتنى چۈشىنىشتىن ئۇنىڭ پايدا ۋە يەر ئىجارىسىگە ئايلىنىشىنى چۈشىنىشكىچە، شۇ ئارقىلىق قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ ئىچكى قىسمىدا تەقسىملىنىش قانۇنىيىتىنى چۈشىنىشكىچە قانداق باسقۇچلاردىن ئۆتۈش تەلەپ قىلىنىدىغانلىقى تۇنجى قېتىم كۆرسىتىلىدۇ.

رىكاردو ئا • سىمىتتىن خېلى ئۆتۈپ كېتىدۇ. ئۇ قوشۇمچە قىممەتنى چۈشىنىشتە شۇنداق بىر يېڭى قىممەت نەزەرىيىسىنى ئاساس قىلىدۇكى، بۇ نەزەرىيە بىخ ھالىتىدە ئا • سىمىتتىمۇ

بولغان ، لېكىن شەرھلەشتە بولسا ئۇ دائىم دېگۇدەك ئۇنتۇپ قالغان ، بۇ قىممەت نەزەرىيىسى كېيىنكى دەۋردىكى بارلىق ئىقتىساد پەنلىرىنىڭ چىقىش نۇقتىسى بولۇپ قالغان . رىكاردو تاۋار قىممىتى تاۋارغا سەرپ قىلىنغان ئەمگەكنىڭ مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ ، دېگەن قائىدىدىن ، ئەمگەك قىلىش نەتىجىسىدە خام ماتېرىيالغا قوشۇلغان قىممەتنىڭ مىقدارى ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدا بۆلۈۋېلىنىدۇ ، يەنى ئۇ ئىش ھەققى بىلەن پايدىغا (بۇ يەردە قوشۇمچە قىممەتنى كۆرسىتىدۇ ) بۆلۈنۈپ كېتىدۇ ، دېگەن خۇلاسىنى چىقىرىدۇ . ئۇ : بۇ ئىككى قىسىم ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت قانچىلىك ئۆزگەرسىمۇ تاۋارنىڭ قىممىتى ھامان ئۆزگەرمەيدۇ ، دەپ ئىسپاتلايدۇ ھەمدە ئايرىم ئەھۋاللار بۇ قانۇنىيەتنىڭ سىرتىدا دەپ قارايدۇ . ئۇ ھەتتا ئىش ھەققى بىلەن قوشۇمچە قىممەت (پايدا شەكلىدە چۈشىنىلگەن قوشۇمچە قىممەت ) ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە ئائىت بەزى ئاساسىي قانۇنىيەتنىمۇ بەلگىلەپ بېرىدۇ ، گەرچە ئۇنىڭ چۈشىنىشى ناھايىتى ئادەتتىكى (ماركس : «كاپىتال» 1 - توم ، 15 - باب $A^{16}$ )چە بولسىمۇ ، لېكىن ، ئۇ يەنىلا يەر ئىجارىسى بەلگىلىك شارائىتتا پەيدا بولىدىغان پايدىدىن تاشقىرى قوشۇمچە نەرسە ، دەپ كۆرسىتىدۇ . — رودبېرتۇس يۇقىرىقى بايانلارنىڭ بىرەرسىدىمۇ رىكاردودىن ئېشىپ كېتەلمىگەن . رىكاردو نەزەرىيىسىنىڭ ئىچكى زىددىيەتلىرى ، — بۇ نەزەرىيىلەر رىكاردو تەرەپدارلىرىنى ۋەيران قىلغان ، — ياكى رودبېرتۇسقا مۇتلەق نامەلۇم بولغان ، ياكى ئۇنى ئىقتىسادىي خۇلاسىلەرگە ئېلىپ كېلىش ئورنىغا ، بىر قىسىم ئۇتوپىك تەلەپلەرنى («بىلىش» 130 - بەت ) ئوتتۇرىغا قويۇشقىلا ئېلىپ كەلگەن .

رىكاردونىڭ قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەت توغرىسىدىكى



تەلىماتىنى سوتسىيالىزم يولىدا خىزمەت قىلدۇرۇش ئۈچۈن ، رودبېرتۇسنىڭ «بىلىش»نى كۈتۈپ تۇرۇشقا توغرا [illegible]ەلمىدى . «كاپىتال»نىڭ 1 - تومىنىڭ 609 - [illegible]بەتتىدىكى (2 - نەشرى ) [17] «خەلقنىڭ قىيىنچىلىقتا [illegible]ىلىشىدىكى سەۋەب ۋە ئۇنى ھەل قىلىش چارىسى . جون پۇسسېلغا [illegible]ېزىلغان خەت» (1821 - يىل لوندون نەشرى ) دېگەن ئەسەردىن «[illegible]وشۇقچە مەھسۇلاتنىڭ ياكى كاپىتالنىڭ ئىگىلىرى» دېگەن [illegible]ابالغۇ نەقىل كەلتۈرۈلگەن . بۇ ئەسەر «ئوشۇقچە مەھسۇلات ياكى [illegible]اپىتال» دېگەن ئاتالغۇ بىلەنلا كىشىلەرنىڭ دىققەت - ئېتىبارىنى [illegible]ورغىشى كېرەك ئىدى ، دەل ماركس 40 بەتلىك بۇ ئەسەرنى [illegible] تاپتى . بۇ ئەسەردە مۇنداق دېيىلىدۇ :

[illegible] سوممىسى قانچە كۆپ بولۇشىدىن قەتئىينەزەر [illegible] قىلغاندا) ، ئۇ ھامان ئىشچىنىڭ پەقەت قوشۇمچە [illegible]لالايدۇ ، چۈنكى ئىشچىمۇ جەزمەن ياشىشى كېرەك .» (23 - بەت)

[illegible] قالدۇق ياشايدۇ ، شۇ سەۋەبلىك كاپىتالىست [illegible] قانچىلىك كۆپ بولۇشى مۇمكىن [illegible]

[illegible] كېمىيىشى كاپىتال مىقدارىنىڭ كۆپىيىش نىسبىتىگە [illegible] بولسا ، ئۇ ھالدا كاپىتالىست ئىشچىدىن ئۇنىڭ ئەڭ تۆۋەن چەكتىكى [illegible] بولغان قىسمىدىن ئارتۇق قىسمىنى ئۇنىڭ ھەربىر ئىش سائىتىدىكى [illegible] ... ئاخىرى كاپىتالىست ئىشچىغا مۇنداق دېيىشى مۇمكىن : سەن [illegible] ، چۈنكى قىزىلچا ۋە ياغيۇ بىلەنمۇ كۈن ئۆتكۈزۈش مۇمكىن ؛ [illegible] بېتىپ كەلدۇق .» (23 ، - 24 - بەت) «ئەگەر ئىشچىنى [illegible] ھالەتكە ئېلىپ كېلىش مۇمكىن بولسا ، ئۇ ھالدا شۈبھىسىزكى ،

ئۇنىڭ ئەمگىكىدىن تېخىمۇ كۆپ نەرسىنى قىسىۋېلىشقا بولىدۇ. يەنى ئەگەر ئىشچى نان يېگەندە ئۆزىنى ۋە ئائىلىسىنى بېقىش ئۈچۈن **دۈشەنبە ۋە سەيشەنبە كۈنلەردە قىلغان ئەمگىكىنى ئۆزىگە ئېلىپ قېلىشقا** مەجبۇر بولسا، ياكىيۇ يېگەندە ئۆزى ئۈچۈن **دۈشەنبە كۈنى** قىلغان ئەمگىكىنىڭ پەقەت يېرىمىنى ئالىدۇ، دۈشەنبە كۈنىنىڭ قالغان يېرىمى ۋە پۈتۈن سەيشەنبە كۈنى بولسا ياكى دۆلەت پايدىسىغا، ياكى **كاپىتالىستلار** ئۈچۈن **بوشاپ قالىدۇ.**» (26 ـ بەت) «ھەممىسى ئېتىراپ قىلىدۇكى، كاپىتالىستلارغا تۆلىنىدىغان ئۆسۈم مەيلى يەر ئىجارىسى شەكلىدە تۆلەنسۇن، پۇل ئۆسۈمى شەكلىدە تۆلەنسۇن ياكى كارخانىنىڭ پايدىسى شەكلىدە تۆلەنسۇن، بەرىبىر باشقىلارنىڭ ئەمگىكىدىن تۆلىنىدۇ.» (23 ـ بەت)

شۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بۇ يەردە دېيىلگەنىنىڭ ھەممىسى رودبېرتۇسنىڭ «ئىجارە»سى، لېكىن «ئىجارە» سۆزى ئورنىغا «ئۆسۈم» سۆزى ئىشلىتىلگەن، خالاس.

ماركس بۇنىڭغا مۇنداق باھا بېرىدۇ («تەنقىد» قولىيازمىسى (852 ـ بەت): «ھېچكىم دىگۇدەك بىلمەيدىغان بۇ كىتابچە ‹ئۈچىنچى ياماقچى› ، ماك كۇللۇخ[18] باشقىلارنىڭ دىققىتىنى ئۆزىگە تارتىشقا باشلىغاندا مەيدانغا كەلگەن بولۇپ، ئۇنىڭدا رىكاردوغا قارىغاندا ماھىيەتلىك ئىلگىرىلەش بولغان. ئۇنىڭدا قوشۇمچە قىممەت ياكى رىكاردونىڭ تىلى بىلەن ئېيتقاندا «پايدا» (بۇ كۆپ ھاللاردا قوشۇمچە مەھسۇلات دەپمۇ ئاتىلىدۇ) ۋە ياكى بۇ كىتابچىنىڭ ئاپتورىنىڭ تىلى بىلەن ئېيتقاندا پايدا بىۋاسىتە ھالدا surplus labour [قوشۇمچە ئەمگەك] دەپ، يەنى ئىشچى بىكارغا ئورۇندايدىغان ئەمگەك دەپ قارالغان، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئىشچىنىڭ ئىش كۈچىنىڭ قىممىتىنى تۆلەش ئۈچۈن، يەنى ئىشچىنىڭ ئىش ھەققىگە تەڭ قىممەتلىك نەرسىنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن قىلىنغان ئەمگىكىدىن تاشقىرى ئورۇندالغان ئەمگەك دەپ قارالغان. **قىممەتنى ئەمگەككە** باغلاش



قانداق مۇھىم بولغان بولسا، **قوشۇمچە مەھسۇلاتتا** ئىپادىلەنگەن قوشۇمچە قىممەتنى **قوشۇمچە ئەمگەككە** باغلاشمۇ شۇنداق مۇھىم بولغان. ئەمەلىيەتتە، بۇ نۇقتا ئا **. سمىت تەرىپىدىن ئېيتىلغان ھەمدە رىكاردو تەلىماتىنىڭ ئاساسلىق ئاملىغا ئايلانغان** . ئەمما ئۇلار بۇنى ئەزەلدىن مۇتلەق ئۇسۇل بىلەن ئېيتىپ باقمىغان ۋە بەلگىلىگەن ئەمەس.» قولىيازمىنىڭ 859 ـ بېتىدە يەنە مۇنداق دېيىلىدۇ: «لېكىن، بۇ كىتابچىنىڭ ئاپتورى ئەسلىدىلا بار بولغان ئىقتىسادىي كاتېگورىيە تەرىپىدىن چۈشەپ قويۇلغان. خۇددى رىكاردو قوشۇمچە قىممەت بىلەن پايدىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنلىكى تۈپەيلىدىن كۆڭۈلسىز زىددىيەتكە پېتىپ قالغاندەك، ئۇمۇ قوشۇمچە قىممەتنى كاپىتالنىڭ ئۆسۈمى دەپ ئاتىغانلىقى سەۋەبىدىن ئوخشاشلا زىددىيەتكە پېتىپ قالغان. لېكىن ئۇ رىكاردودىن مۇنۇ جەھەتتە يۇقىرى تۇرىدۇ: بىرىنچىدىن، ئۇ ھەرقانداق قوشۇمچە قىممەتنى قوشۇمچە ئەمگەككە باغلايدۇ، ئىككىنچىدىن، گەرچە ئۇ قوشۇمچە قىممەتنى كاپىتالنىڭ ئۆسۈمى دەپ ئاتىسىمۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ‹كاپىتالنىڭ ئۆسۈمى› نى قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ ئالاھىدە شەكلىدىن، يەنى يەر ئىجارىسى، پۇلنىڭ ئۆسۈمى ۋە كارخانىنىڭ پايدىسىدىن پەرقلىق بولغان قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ ئادەتتىكى شەكلى دەپ چۈشىنىشنى تەكىتلەيدۇ. لېكىن ئۇ يەنىلا بۇ ئالاھىدە شەكىللەردىن بىرىنىڭ نامى بولغان «ئۆسۈم»نى ئادەتتىكى شەكىلنىڭ نامى دەپ چۈشىنىدۇ. مۇشۇنىڭ ئۆزىلا ئۇنى ئىقتىسادشۇناسلىقتىكى چېكىش كەسپىي تىللار (قولىيازمىدا «slang» دېيىلگەن) ئارىسىغا قايتىدىن پاتۇرۇپ قويۇشقا يېتىدۇ.»

ئەڭ ئاخىرقى بۇ سۆز بىزنىڭ رودبېرتۇسقا ھەممىدىن بەك مۇۋاپىق كېلىدۇ. ئۇمۇ ئەسلىدىلا بار بولغان ئىقتىسادىي

كاتېگورىيە تەرىپىدىن چۈشەپ قويۇلغان . ئۇمۇ قوشۇمچە قىممەتنى ئۇنىڭ ئۆزگەرگەن بىر تارماق شەكلى ـــ ئىجارە ـــ بىلەن ئاتىدى ھەمدە قوشۇمچە قىممەتنى ئىنتايىن ئېنىق بولمىغان نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدى . بۇ ئىككى خاتالىقنىڭ نەتىجىسى شۇ بولدىكى : ئۇ يەنىلا ئىقتىسادشۇناسلىقتىكى چىگىش كەسپىي تىللارنىڭ ئارىسىغا پېتىپ قالدى ، ئۇ رىكاردودىن ئىلگىرىلىگەن بولسىمۇ ، لېكىن بۇ خىل ئىلگىرىلەشنى تەنقىد ئاساسىدا داۋاملاشتۇرماي ، ئەكسىچە تېخى تۇخۇمدىن چىقمىغان چالا نەزەرىيىسىنى ئۇتوپىيىنىڭ بىر خىل ئاساسىغا ئايلاندۇرماقچى بولدى . لېكىن ئۇتوپىيە ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇ ئىلگىرىكىدەكلا ناھايىتى كېچىكىپ مەيدانغا كەلدى . 1821 - يىلى ۋۇجۇدقا كەلگەن بۇ كىتابچىدا رودبېرتۇسنىڭ 1842 - يىلى ئوتتۇرىغا قويۇلغان «ئىجارە»سى خېلىلا بۇرۇن ئېيتىپ ئۆتۈلگەن .

بىز تىلغا ئالغان بۇ كىتابچە 20 - يىللاردا پرولېتارىياتنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن رىكاردونىڭ قىممەت نەزەرىيىسى ۋە قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى ئارقىلىق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا قارشى تۇرۇش ۋە بۇرژۇئازىيىگە ئۆزىنىڭ قورالى ئارقىلىق قارشى كۈرەش قىلىشقا دائىر بارلىق ئەسەرلەر ئىچىدە پەقەت ئەڭ ئالدىنقى قاتاردا تۇرغان ئالدىنقى قاراۋۇللۇق رولىنىلا ئوينىغان . ئوئۇئېنىنىڭ كوممۇنىزمى [19] ئىقتىسادشۇناسلىققا ئائىت مۇنازىرىگە كىرىشكەندە پۈتۈنلەي رىكاردوغا تايىنىدۇ . لېكىن رىكاردودىن باشقا يەنە نۇرغۇن يازغۇچىلارمۇ بار ئىدى ، ماركس 1847 - يىلى پرۇدونغا رەددىيە بەرگەندە («پەلسەپە نامراتلىقى» (49 - بەت [20] ) ، بۇ يازغۇچىلاردىن پەقەت بىرقانچىنىلا ، يەنى ئېدموندس ، تومپسون ، گودسكى قاتارلىقلارنى ۋە «يەنە تۆت بەت يازغىلى بولىدۇ» دېگەنلەرنىلا مىسال كەلتۈرگەن . مەن ناھايىتى



كۆپ بولغان بۇ كىتابلاردىن مىسال ئۈچۈن خالىغانچە پەقەت ...ومپسوننىڭ «ئىنسانلارنىڭ بەختلىك بولۇشىنى ھەممىدىن بەك ...ىلگىرى سۈرەلەيدىغان بايلىق تەقسىماتى قائىدىسى ھەققىدە ...تەتقىقات» (1850 - يىل لوندون نەشرى) دېگەن كىتابنى ئالدىم . بۇ كىتاب 1822 - يىلى يېزىلغان بولۇپ ، 1824 - يىلى تۇنجى ...ېتىم نەشر قىلىنغان . بۇ كىتابنىڭمۇ ھەممە يېرىدە غەيرىي ...ىشلەپچىقارغۇچى سىنىپلار ئىگىلىۋالغان بايلىقلار ئىشچىلار ...ىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ تۇتۇلمىسى دەپ كۆرسىتىلگەن ، ...ئۇنىڭ ئۈستىگە خېلى قاتتىق ئىبارىلەر بىلەن ئېيتىلغان .

«بىز جەمئىيەت دەپ ئاتايدىغان كىشىلەر ھەمىشە ئالداش ياكى ئىشەندۈرۈش يولى بىلەن، تەھدىت سېلىش ياكى زورلاش يولى بىلەن ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلارنى ئۆز ئەمگىكى مەھسۇلاتىنىڭ مۇمكىنقەدەر ئاز ئۈلۈشىنى ئېلىپ ئەمگەك قىلىشقا مەجبۇر قىلىش ...ەرىزىدە بولىدۇ.» (28 - بەت) «خوش، نېمە ئۈچۈن ئىشچى ئۆز ئەمگىكى مەھسۇلىنىڭ ...ھەممىسىنى ئالماسلىقى كېرەك؟» (32 - بەت) «كاپىتالىستلار ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىدىن ...يەر ئىجارىسى ياكى پايدا دەپ يۇلۇۋالىدىغان بۇ ھەقنى يەردىن ياكى باشقا نەرسىدىن پايدىلانغانلىقى ئۈچۈن تەلەپ قىلىدۇ ... ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارىدىن باشقا ...ېچنەرسىسى بولمىغان ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن بىۋاستە ياكى ۋاستىلىك ئېھتىياج بولىدىغان بارلىق نەرسە ...مانېرىيال ئۇنىڭ مەنپەئىتىگە قارىمۇقارشى بولغان باشقا ئادەمنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا ...ولىدىكەن، ئۇ پائالىيەت قىلىش ئۈچۈن ئالدى بىلەن شۇ ئادەملەرنىڭ ماقۇللۇقىنى ئېلىشى ...، شۇڭا، ئۇنىڭ ئۆز ئەمگىكىنىڭ مېۋىسىدىن ئەمگەك ھەققى سۈپىتىدە ئېرىشىدىغان ... ... تۇتۇپ قېلىنغان مەھسۇلاتنىڭ مىقدارىغا نىسبەتەن، بۇ تۇتۇلمىنىڭ ...، پايدا ياكى ئوغرىلىق ... دەپ ئاتىلىشىدىن قەتئىينەزەر، — **قانچىلىك** ...، بۇ كاپىتالىستلارنىڭ ئىلتىپاتىغا باغلىق ئەمەسمۇ ۋە باغلىق بولۇشى كېرەك ... 126 - 125 - بەتلەر) ۋەھاكازالار.

... ھېلىمەنكى ، بۇ قۇرلارنى يازغىچە بىر ئاز ئىزامۇ

تارتتىم . گەرچە ماركس ئەنگلىيىنىڭ 20 - ، 30 - يىللاردىكى كـاپىـتـالـىزمغا قارشى هۆججەتلىرىنى «پەلسەپە نامراتلىقى»دا بىۋاستە كۆرسىتىپ ئۆتكەن ۋە بەزى ئەسەرلەرنى ، مەسىلەن ، 1821 - يىلى نەشر قىلىنغان ھېلىقى كىتابچە ۋە رېۋىنىستون ، گودسكىن قاتارلىقلارنىڭ ئەسەرلىرىنى «كاپىتال»نىڭ 1 - تومىدا كـۆپ قېتىم نەقىل كەلتۈرگەن بولسىمۇ ، لېكىن گېرمانىيىدە كىشىلەر بۇ هۆججەتلەردىن مۇتلەق خەۋەرسىز ئىدى . بۇنىڭغا هەر هـالـدا سـەۋر قىلىشقا بولىدۇ . لېكىن «هەقىقەتەن هېچنەرسە بىلمەيدىغان» ۋە نېمە قىلىشنى بىلمەي رودبېرتۇسنىڭ پېشىگە ئـېـسىلىۋالغان چاكىنا ئەدىبلا ① ئەمەس ، بەلكى مۇهىم ئەمەل تۇتـقـان ، «بىلىمدانلـىـقـىـنـى كۆز - كۆز قـىـلـىـدىـغـان» پـروفـېـسـسـورمـۇ ② ئـۆزىـنـىـڭ كـلاسـسـىك سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقىنى شۇ دەرىجىدە ئۇنتۇپ ، جىددىي يوسۇندا ، هـەتـتـا ئـا • سـمـىت ۋە رىكاردودىنمۇ تېپىش مۇمكىن بولغان نەرسىلەرنى ماركس رودبېرتۇستىن ئوغرىلىۋالغان دېگەن ، — بۇ هـال رەسمىي سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلىقىنىڭ بۈگۈنكى كۈندە قانچىلىك چۈشكۈن هالغا چۈشۈپ قالغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ .

ئۇنداق بولسا ، ماركس قوشۇمچە قىممەت توغرىسىدا قانداق يېڭى مەسىلىلەرنى ئېيتقان؟ نېمە ئۈچۈن ماركسنىڭ قوشۇمچە قـىـمـمـەت نەزەرىيىسى خۇددى ئوچۇق هاۋادا چاقىقان چاقماقتەك بارلىق مەدەنىي مەملىكەتلەرنى زىلزىلىگە كەلتۈرۈۋېتىدۇ - يۇ ، ئۇنىڭ رودبېرتۇسنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بارلىق سوتسىيالىزمچى پېشىۋالىرىنىڭ نەزەرىيىلىرى هېچقانداق رول ئوينىمايدۇ؟

بۇنى خىمىيە تارىخىدىكى بىر مىسال چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇ .

---

① «ر • مايېرنى كۆرسىتىدۇ . — مۇهەررىردىن
② ئا • ۋاگنانى كۆرسىتىدۇ . — مۇهەررىردىن



[illegible]كۆپچىلىككە مەلۇمكى ، يېنىلغۇ نەزەرىيىسى تاكى ئالدىنقى [illegible]ەرنىڭ ئاخىرىغىچە هۆكۈمران ئورۇندا تۇرۇپ كەلدى . بۇ [illegible] بويىچە ، هەرقانداق يېنىشنىڭ ماهىيىتى شۇنىڭدىن [illegible]ارەتكى ، ياندىغان جىسىمنىڭ ئىچىدىن باشقىچە بىر خىل [illegible] . خىيالىي جىسىم ، يەنى يېنىلغۇ دەپ ئاتىلىدىغان مۇتلەق [illegible]ادا ئاجرىلىپ چىقىدۇ . بۇ نەزەرىيە مەلۇم شارائىتلارغا [illegible] كەلمىگەنلىكىگە قارىماي ، شۇ ۋاقىتتا مەلۇم بولغان [illegible] هادىسىلەرنىڭ كۆپچىلىكىنى يېتەرلىك چۈشەندۈرۈپ [illegible] . 1774 - يىلىغا كەلگەندە ، پرىستلېي بىر خىل [illegible] گازنى تاپقان ،

[illegible] ئۇنچە ساپ ئىكەنلىكىنى ياكى يېنىلغۇدىن شۇنچە خالىي ئىكەنلىكىنى، [illegible] ئادەتتىكى هاۋامۇ ئۇنىڭ ياسكىنا كۆرۈنىدىغانلىقىنى بايقىغان.»

[illegible] گاز دەپ ئاتىغان . ئۇزاق [illegible] شۇ گازنى تاپقان هەمدە ئۇنىڭ [illegible] . ئۇ يەنە بىرەر جىسىم [illegible] هاۋادا ئۇ ، ئالسا ، بۇ گاز يوقىلىپ [illegible] . ئۇ بۇنداق گازنى ۋولقان گاز [illegible]

[illegible] ۋولاسىكا كەلگەن: يېنىلغۇ بىلەن هاۋانىڭ بىرەر [illegible] ئالغاندا ) هاسىل بولىدىغان بىرىكمە ئەيىنەك [illegible] باشقا ئىسسىقلىقتىن باشقا نەرسە ئەمەس.» (2)

[illegible] «مۇكەممەل خىمىيە دەرسلىكى»، 1877 - يىل بارانشۇڭ نەشرى، [illegible] 18 - بەتلەر.

پرىستلېي بىلەن شىلېينىڭ تاپقىنى ئوكسىگېن بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلمىگەن. ئۇلار «تەييار» يېنىلغۇ نەزەرىيىسى «كاتېگورىيىسىگە ئەسىر بولۇپ قالغانىدى». ئەسلىدە يېنىلغۇ نەزەرىيىسى ئاساسىدىكى ھەممە نۇقتىئىنەزەرلەرنى رەت قىلىۋېتەلەيدىغان ھەمدە خىمىيىدە ئىنقىلاب قوزغايدىغان بۇ ئېلېمېنت ئۇلارنىڭ قولىدا نەتىجىسىز قالغانىدى. لېكىن شۇ ۋاقىتتا، پارىژدا تۇرۇۋاتقان پرىستلېي ئۆزىنىڭ ئىختىراسىنى دەرھال لاۋاسىيېگە ئېيتقان، لاۋاسىيې بۇ يېڭى پاكىتقا ئاساسەن يېنىلغۇ نەزەرىيىسى ئاساسىدىكى پۈتكۈل خىمىيىنى تەتقىق قىلغان ۋە شۇنىڭدىن كېيىنلا بۇنداق يېڭى گازنىڭ يېڭى خىمىيىۋى ئېلېمېنت ئىكەنلىكىنى؛ جىسىم يېنىۋاتقاندا ئۇنىڭدىن ھەرگىز سىرلىق يېنىلغۇ **ئاجرىلىپ** چىقمايدىغانلىقىنى، بەلكى ئاشۇ يېڭى ئېلېمېنت كۆيىدىغان جىسىم بىلەن **قوشۇلىدىغانلىقىنى** بىلگەن. شۇنداق قىلىپ ئۇ بۇرۇن يېنىلغۇ نەزەرىيىسى شەكلىدە تەتۈر تۇرغۇزۇپ قويۇلغان بارلىق خىمىيىنى ئوڭ تۇرغۇزۇپ قويىدى. گەرچە ئەھۋال لاۋاسىيېنىڭ ئۆزى كېيىنچە مەن ئوكسىگېننى باشقا ئىككى ئادەم بىلەن بىر ۋاقىتتا ۋە ئۇلارغا بېقىنماي تاپتىم دەپ تۇرۇۋالغىنىدەك بولمىسىمۇ، لېكىن ئوكسىگېننى ھەقىقىي **كەشىپ قىلغان** كىشى بەرىبىر شۇ، ھېلىقى ئىككىسى ئەمەس، چۈنكى، ئۇلار ئوكسىگېننى **تېپىش** بىلەنلا چەكلىنىپ، تاپقانلىرىنىڭ **نېمە** ئىكەنلىكىنى ھەتتا ئۆزلىرىمۇ بىلمىگەن.

قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى جەھەتتە، ماركسنىڭ ئۆزىدىن ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى دەل لاۋاسىيېنىڭ پرىستلېي ۋە شىلېيلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىگە ئوخشايدۇ. كىشىلەر ماركستىن خېلى بۇرۇنلا ھازىر بىز قوشۇمچە



قىممەت دەپ ئاتاۋاتقان ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلات قىممىتىنىڭ مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەنىدى؛ شۇنىڭدەك، بۇ بىر قىسىم قىممەتنىڭ نېمىدىن تەركىب تاپىدىغانلىقىنى، يەنى ئۇنىڭ ئۆزلەشتۈرگۈچىلەر تەڭ قىممەتىنى نەرسە تۆلىمەيدىغان ئەمگەك مەھسۇلاتىدىن تەركىب تاپىدىغانلىقىنى بىرقەدەر ئېنىق كۆرسەتكەنلەرمۇ بولغانىدى. لېكىن ئۇلار شۇ يەردىلا توختاپ قالغان. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى، يەنى بۇرژۇئا كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىرى كۆپ دېگەندە ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ ئىشچىلار بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلار ئوتتۇرىسىدىكى تەقسىماتىنىڭ سان نىسبىتىنىلا تەتقىق قىلغان. باشقا بەزى كىشىلەر، يەنى سوتسىيالىزمچىلار بولسا بۇنداق تەقسىماتنىڭ ئادىل ئەمەسلىكىنى بايقىغان ھەمدە بۇنداق ئادالەتسىزلىكىنى ئۇتوپىك ۋاسىتىلەر بىلەن تۈگىتىشكە ئىسپاتلىگەن. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى تەييار ئىقتىسادىي كاتېگورىيىگە ئەسىر بولۇپ قالغان.

شۇ چاغدا ماركس پەيدا بولدى، ئۇنىڭ پىكرى ئۆزىدىن ئىلگىرى ئۆتكەن بارلىق كىشىلەرنىڭ پىكرىگە توغرىدىن - توغرا قارىمۇقارشى بولدى. ئىلگىرى ئۆتكەن كىشىلەر **جاۋاب** تېپىلدى [illegible] ھېسابلىغان يەرنى ماركس **مەسىلە** بار يەر دەپ ھېسابلىدى. [illegible] شۇنداق ھېسابلىدىكى، بۇ يەردە ئۆزىنىڭ ئالدىدا تۇرغىنى [illegible] لغۇسىز گاز ئەمەس، ۋولقان گازمۇ ئەمەس، بەلكى [illegible] كېن؛ بۇ يەردە گەپ بىرەر ئىقتىسادىي پاكىتنى ئاددىي ھالدا قىلىپ ئۆتۈش ئۈستىدە ئەمەس، بۇنداق پاكىتنىڭ ئەبەدىي ھالال ۋە ھەقىقىي ئەخلاق بىلەن توقۇنۇشىدىغانلىقى ئۈستىدىمۇ ئەمەس، بەلكى پۈتۈن سىياسىي ئىقتىسادتا ئىنقىلاب قوزغىماي قالمايدىغان ھەمدە پۈتۈن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى

چۈشىنىش ئاچقۇچىنى ئۇنى قانداق ئىشلىتىشنى بىلمىگەن ئادەمگە تۇتقۇزىدىغان پاكىت ئۈستىدە ئېلىپ بارىدۇ. خۇددى لاۋاسىيېنىڭ ئوكسىگېنغا ئاساسلىنىپ تۇرۇپ يېنىلغۇ نەزەرىيىسى ئاساسىدىكى خىمىيىنىڭ تۇرلۇك تەييار كاتېگورىيىلىرىنى تەتقىق قىلغىنىغا ئوخشاش، ماركسمۇ بۇ پاكىتقا ئاساسلىنىپ، بارلىق تەييار ئىقتىسادىي كاتېگورىيىلەرنى تەتقىق قىلدى، ئۇ قوشۇمچە قىممەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن قىممەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلىشى كېرەك ئىدى. ئالدى بىلەن رىكاردونىڭ قىممەت نەزەرىيىسىنىڭ ئۆزىنى تەنقىد قىلىش كېرەك ئىدى. شۇنىڭ ئۈچۈن ماركس ئەمگەكنىڭ قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش خۇسۇسىيىتىنى تەتقىق قىلىپ، **قانداق** ئەمگەكنىڭ قىممەتنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغانلىقىنى، نېمە ئۈچۈن ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغانلىقىنى ۋە قانداق ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغانلىقىنى تۇنجى قېتىم ئېنىقلىدى ھەمدە قىممەت دەل **شۇنداق** ئەمگەكنىڭ يىغىندىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەسلىكىنى مۇئەييەنلەشتۈردى، رودبېرتۇس بولسا بۇ نۇقتىنى باشتىن - ئاخىر چۈشەنمىگەنىدى. ماركس يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تاۋار بىلەن پۇلنىڭ مۇناسىۋىتىنى تەتقىق قىلدى ھەمدە تاۋارنىڭ ئۆزىگە خاس قىممەت خۇسۇسىيىتى تۈپەيلىدىن تاۋار بىلەن تاۋارنى ئايرىۋاشلاشنىڭ قانداق قىلىپ ۋە نېمە ئۈچۈن تاۋار بىلەن پۇل ئوتتۇرىسىدا جەزمەن قارىمۇقارشىلىق پەيدا قىلىدىغانلىقىنى نەزەرىيە جەھەتتىن ئىسپاتلاپ بەردى. ئۇنىڭ مۇشۇ ئاساسقا قۇرۇلغان پۇل نەزەرىيىسى پۇل توغرىسىدىكى مۇكەممەل تۇنجى نەزەرىيە بولۇپ، ئۇنى بۈگۈنكى كۈندە ھەممەيلەن ئۈن - تىنسىز ئېتىراپ قىلدى. ماركس پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىنى تەتقىق قىلدى ۋە بۇنداق ئايلىنىشنىڭ ئەمگەك كۈچى سودىسىنى ئاساس قىلىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى. ماركس قىممەت



[illegible] خۇسۇسىيەت بولغان ئەمگەك كۈچىنى ئەمگەكنىڭ [illegible] قويدى، بۇنىڭ بىلەن رىكاردو ئېقىمىنى ۋەيران [illegible] قىيىن بىر مەسىلىنى، يەنى كاپىتال بىلەن ئەمگەكنىڭ [illegible] ئالمىشىشى رىكاردونىڭ قىممەت ئەمگەككە باغلىق دېگەن [illegible] بىلەن قىلچە سىغىشالماي قالغانلىقىدەك قىيىن [illegible] مىراقلا ھەل قىلدى. ماركس كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس [illegible] ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال، دەپ بۆلۈنىدىغانلىقىنى [illegible]، قوشۇمچە قىممەت ھاسىل بولىدىغان ئەمەلىي [illegible] تەپسىلىي بايان قىلدى، شۇنىڭ بىلەن بۇ [illegible] بەردى، ۋەھالەنكى، بۇ ئۇنىڭدىن ئىلگىرى [illegible] ئادەمنىڭ قولىدىن كەلمىگەنىدى؛ شۇنداق [illegible] ئىچكى قىسمىدىكى پەرقنى [illegible]، رودبېرتۇس ۋە بۇرژۇئا [illegible] چىقىشى تامامەن مۇمكىن [illegible] ئاسلىقتىكى ئەڭ [illegible] ئاچقۇچ [illegible] يەنە بىر [illegible] شۇنداق دەلىل [illegible] ماركس يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ [illegible]، ئۇنىڭ ئىككى خىل [illegible] قىممەت بىلەن نىسپىي قوشۇمچە [illegible] خىل شەكلىنىڭ كاپىتالىستىك [illegible] تەرەققىياتىدا ئوخشاش بولمىغان، [illegible] رول ئوينايدىغانلىقىنى ئىسپاتلىدى. ماركس [illegible] نەزەرىيىسىگە ئاساسەن، بىز ئەمدىلا ئىگە بولغان [illegible] تۇنجى ئىش ھەققى نەزەرىيىسىنى شەرھلەپ

بەردى ، كاپىتالىستىك جۇغلانما تارىخىنىڭ ئاساسى ئالاھىدىلىكلىرىنى تۈنجى قېتىم كۆرسىتىپ بەردى ھەمدە كاپىتالىستىك جۇغلانمىنىڭ تارىخىي يۈزلىنىشىنى چۈشەندۈرۈپ بەردى .

رودبېرتۇسچۇ ؟ ئۇ بۇلارنىڭ ھەممىسىنى ئوقۇپ چىققاندىن كېيىن ، ئۇنىڭدىــ ماھىللىقا ئىگە ھەرقانداق ئىقتىسادشۇناسلارغا ئوخشاش! — «جەمئىيەتكە ھۇجۇم» بارلىقىنى [21] ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ قەيەردىن كېلىدىغانلىقىنى ئۇ ئۆزى خېلى ئاددىي ۋە ئېنىق كۆرسىتىپ بەرگەنلىكىنى بايقىغان ، ئەڭ ئاخىرىدا يەنە بۇلارنىڭ گەرچە «بۇگۈنكى كاپىتال شەكلى»گە ، يەنى تارىخىي مەۋجۇت بولغان كاپىتالغا مۇۋاپىق كەلسىمۇ ، لېكىن «كاپىتال ئۇقۇمى»غا ، يەنى جانابى رودبېرتۇسنىڭ كاپىتال ھەققىدىكى ئۇتوپىيە نۇقتىئىنەزىرىگە مۇۋاپىق كەلمەيدىغانلىقىنى بايقىغان . بۇ ئۆمرىنىڭ ئاخىرىغىچە يېڭىلغۇدا چىڭ تۇرغان ، ئوكسىگېن دېگەن سۆزنى ئاڭلاشنىمۇ خالىمايدىغان قېرى پرىستلېيغا تامامەن ئوخشايدۇ . لېكىن پرىستلېي ھەقىقەتەن بىرىنچى بولۇپ ئوكسىگېننى تېپىپ بەرگەن ، ھالبۇكى ، رودبېرتۇس ئۆز قوشۇمچە قىممىتى بىلەن ياكى توغرىراق قىلىپ ئېيتقاندا ، ئۆز «ئىجارە»سى بىلەن ھەممىگە مەلۇم بولغان كونا نەرسىلەرنى پەقەتلا يېڭىدىن بايقىغان . ماركس بولسا لاۋۇئازيېنىڭ ئۇسۇلىغا قارىمۇقارشى يوسۇندا ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەۋجۇتلۇقى ھەققىدىكى پاكىتنى بىرىنچى بولۇپ بايقىغانلىقى توغرىسىدا دەۋا قىلىپ يۈرمەيدۇ .

رودبېرتۇسنىڭ ئىقتىسادشۇناسلىقىنىڭ باشقا جەھەتلىرىدىكى مۇۋەپپەقىيەتلىرىمۇ مۇشۇنداق سەۋىيىدە . ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسىنى ئۇتوپىيىگە ئايلاندۇرۇپ قويغانلىقى ماركسنىڭ «پەلسەپە نامراتلىقى»دا ھېچبىر غەرەزسىز تەنقىد قىلىنغانىدى ؛



بۇ ھەقتە يەنە دېيىشكە تېگىشلىكلىرىنى مەن شۇ ئەسەرنىڭ نېمىسچە تەرجىمىسىگە يېزىلغان سۆز بېشىدا [5] ئېيتقانمەن . رودبېرتۇس سودا كرىزىسىنىڭ سەۋەبىنى ئىشچىلار سىنىپى ئىستېمالىنىڭ يېتەرلىك بولماسلىقى دەپ ئىزاھلايدۇ ، ۋەھالەنكى ، بۇ پىكىر سىسموندىنىڭ «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ يېڭى قائىدىلىرى» دېگەن كىتابىنىڭ 4 - توم 4 - بابىدا [(3)] كۆرۈلگەن . شۇنىڭسى ، سىسموند بۇ مەسىلىدە باشتىن - ئاخىر دۇنيا بازىرىغا دىققەت قىلغان ، رودبېرتۇسنىڭ نەزىرى بولسا پرۇسسىيە چېگرىسىدىن ھالقىپ چىقالمىغان . رودبېرتۇسنىڭ ئىش ھەققىنىڭ كاپىتالدىن ياكى پايدىدىن كېلىشى توغرىسىدىكى مۇلاھىزىسى مەدرىس پەلسەپىسى دائىرىسىگە تەۋە بولۇپ ، «كاپىتال»نىڭ 2 - تومى 3 - بۆلۈمىدە پۈتۈنلەي ئايدىڭلاشتۇرۇلدى . ئۇنىڭ يەر ئىجارىسى نەزەرىيىسى يەنىلا ئۇنىڭ بىردىنبىر مۈلكى بولۇپ قالدى ، ماركسنىڭ بۇ نەزەرىيىنى تەنقىد قىلغان قوليازمىسى [22] نەشردىن چىققۇچە ، ئۇ يەنىلا خاتىرجەم ئۇخلىيالايدۇ . ئاخىرى ، ئۇنىڭ كونا پرۇسسىيىنىڭ يەر ئىگىدارلىق ھوقۇقىنى كاپىتالنىڭ زۇلمىدىن قۇتۇلدۇرۇپ چىقىش تەرەك دېگەن تەكلىپىمۇ پۈتۈنلەي ئۇتوپىيىدۇر ، بۇ تەكلىپتە بۇ يەردە دېيىلىۋاتقان بىردىنبىر ئەمەلىي مەسىلە : كونا پرۇسسىيە يۇنكېرى ، مەسىلەن ، يىلىغا 20 مىڭ مارك كىرىم قىلىپ ، 30 مىڭ مارك چىقىم قىلسا ، يەنە قانداق قىلىپ ھېچقانداق قەرز بولماسلىقى مۇمكىن ؟ — دېگەن مەسىلىدىن چەتنەپ كەتكەن .

---

(1) «شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بايلىق ئاز ساندىكى مۈلۈكدارلارنىڭ قولىغا مەركەزلەشكەچكە، ئىچكى بازار بارغانسېرى تارىيىپ كېتىدۇ، سانائەت تاشقى بازارغا چىقىپ سېتىش يولى تېپىشقا بارغانسېرى مەجبۇر بولىدۇ، لېكىن ئۇ يەردە تېخىمۇ زور ئىسلاھات تەھدىتىگە ئۇچرايدۇ» (يەنى تۆۋەندە 1817 - يىلدىكى كرىزىس ئۈستىدە داۋاملىق توختىلىدۇ). «يېڭى قائىدىلەر» 1819 - يىل نەشرى 1 - توم 336 - بەت.

1830 - يىلى ئۆپچۆرىسىدە ، رىكاردو تەرەپدارلىرى قوشۇمچە قىممەت مەسىلىسىدە بۇرنىغا يېدى . ئۇلار ھەل قىلالمىغان مەسىلىنى ئۇلارنىڭ ۋارىسلىرى ، چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىق تېخىمۇ ھەل قىلالمايدۇ ، ئەلۋەتتە . رىكاردو تەرەپدارلىرىنىڭ ۋەيران بولۇشىدا مۇنداق ئىككى نۇقتا بار :

بىرىنچىدىن ، ئەمگەك قىممەتنىڭ ئۆلچىمى . بىراق جانلىق ئەمگەكنىڭ كاپىتالغا ئالماشتۇرۇلغان چاغدىكى قىممىتى ئۇ ئالماشتۇرۇلغان ئوبيېكتلاشقان ئەمگەكنىڭ قىممىتىدىن تۆۋەن بولىدۇ . ئىش ھەققى ، يەنى مۇئەييەن مىقداردىكى جانلىق ئەمگەكنىڭ قىممىتى ھامان شۇ جانلىق ئەمگەك تەرىپىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىدىن ياكى شۇ جانلىق ئەمگەك ئىپادىلەنگەن مەھسۇلات قىممىتىدىن تۆۋەن بولىدۇ . بۇ مەسىلىنى مۇشۇنداق ئوتتۇرىغا قويغاندا ، ئەمەلىيەتتە ھەل قىلغىلى بولمايدۇ . ئۇنى ماركس توغرا ئوتتۇرىغا قويغان ، شۇڭا ئۇ ھەل قىلىنغان . ئەمگەكنىڭ قىممىتى بولمايدۇ . خۇددى ئېغىرلىقنىڭ ئالاھىدە سالمىقى ، ئىسسىقلىقنىڭ ئالاھىدە تېمپېراتۇرىسى ، ئېلېكترنىڭ ئالاھىدە توك كۈچى بولمىغىنىغا ئوخشاش ، ئەمگەكنىڭمۇ قىممەت ھاسىل قىلغۇچى پائالىيەت بولۇش سۈپىتى بىلەن ، ئالاھىدە قىممىتى بولۇشى مۇمكىن ئەمەس . تاۋار سۈپىتىدە ئەمگەك ئەمەس ، بەلكى ئەمگەك **كۈچى** سېتىۋېلىنىدۇ ۋە سېتىلىدۇ . ئەمگەك كۈچى تاۋارغا ئايلىنىشى بىلەن ، ئۇنىڭ قىممىتى ئىجتىمائىي مەھسۇلات سۈپىتىدە ئۇنىڭ ئۆزىدە گەۋدىلەنگەن ئەمگەك بىلەن ئۆلچىنىدۇ ، بۇ قىممەت ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئېھتىياجلىق بولغان ئىجتىمائىي زۆرۈر ئەمگەككە باراۋەر بولىدۇ . شۇڭا ، ئەمگەك كۈچىنى ئۇنىڭ مۇشۇنداق قىممىتى بويىچە سېتىۋېلىش ۋە



[illegible] ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ قىممەت قانۇنىيىتىگە زىت ئەمەس .
[illegible]ككىنچىدىن ، رىكاردونىڭ قىممەت قانۇنىيىتى بويىچە ،
[illegible] ئوخشاش ھەق تۆلىنىدىغان تەڭ مىقداردىكى جانلىق ئەمگەكنى
[illegible]لىنىدىغان ئىككى كاپىتال ، باشقا جەھەتلەردىكى شەرتلەر
[illegible] پەرەز قىلغاندا ، ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئوخشاش
[illegible] مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدۇ ، شۇنىڭدەك ئوخشاش
[illegible]مىقداردا قوشۇمچە قىممەت ياكى پايدا ئىشلەپچىقىرىدۇ . ئەگەر بۇ
[illegible] كاپىتال قوللانغان جانلىق ئەمگەك مىقدارى ئوخشاش
[illegible] ھالدا ئۇلار ئوخشاش مىقداردا قوشۇمچە قىممەت ياكى
[illegible] ئىپتىقاندەك پايدا ئىشلەپچىقىرالمايدۇ . ئەمما
[illegible] ئەكسىچە ئەھۋال يۈز بېرىدۇ . ئەمەلىيەتتە ، تەڭ
[illegible] كاپىتال جانلىق ئەمگەكنى مەيلى كۆپ قوللانسۇن ياكى
[illegible] ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە ئوتتۇرا ھېساب
[illegible] . دېمەك ، بۇ يەردە قىممەت
[illegible] رىكاردو بۇ زىددىيەتنى
[illegible] بۇ زىددىيەتنى ھەل
[illegible] بۇ زىددىيەتنى بايقىماسلىقى مۇمكىن
[illegible] ھەل قىلماي ، بەلكى ئۇنى ئۆز
[illegible] قىلغان ( «بىلىش» 131 -
[illegible] «تەنقىد»نىڭ قولىيازمىسىدىلا
[illegible] «كاپىتال»نىڭ پىلانى بويىچە ، بۇ مەسىلە
[illegible] 3 - كىتابنىڭ نەشرىدىن
[illegible] رقانچە ئاي ۋاقىت كېتىدۇ . شۇڭا ،
[illegible] ماركسنىڭ سىرلىق بۇلىقىنى بايقىماقچى
[illegible] ماركسنىڭ كۆزگە كۆرۈنگەن پېشۋاسى
[illegible] ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ بۇ يەردە رودبېرتۇس

ئىقتىساد ئىلمىنىڭ زادى نېمىنى تەمىنلىيەلەيدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈشكە پۇرسەت تۇغۇلىدۇ. ئەگەر ئۇلار قىممەت قانۇنىيىتىگە خىلاپلىق قىلماي تۇرۇپلا ئەمەس، بەلكى قىممەت قانۇنىيىتى ئاساسىدا قانداق قىلىپ ئوخشاش ئوتتۇرىچە پايدا نورمىسى ۋۇجۇدقا كېلىشى مۇمكىن ئىكەنلىكى ۋە لازىملىقىنى ئىسپاتلاپ بېرەلىسە، ئۇ چاغدا بىز ئۇلار بىلەن گېپىمىزنى يەنە داۋاملاشتۇرۇشنى خالايمىز. لېكىن ئەڭ ياخشىسى ئۇلار تېزرەك بولۇشى كېرەك. بۇ 2 - كىتابتىكى ئاجايىپ تەتقىقاتلار ۋە ئۇنىڭدىكى تا هازىرغىچە هېچكىم دېگۈدەك كىرىپ باقمىغان ساهەلەردە قولغا كەلتۈرۈلگەن يېپيېڭى نەتىجىلەر 3 - كىتابنىڭ مەزمۇنىدىكى پەقەت مۇقەددىمە قىسمىدىنلا ئىبارەت، 3 - كىتابتا بولسا ماركسنىڭ كاپىتالىستىك ئاساستىكى ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى هەققىدىكى تەتقىقاتىدىن چىقارغان ئاخىرقى خۇلاسىسى بايان قىلىنىدۇ. بۇ 3 - كىتاب نەشردىن چىققاندىن كېيىن، ئىقتىسادشۇناس رودبېرتۇسنى قايتا تىلغا ئېلىشنىڭ هاجىتى قالمايدۇ.

«كاپىتال»نىڭ 2 - ۋە 3 - كىتابلىرى ماركسنىڭ رەپىقىسىگە بېغىشلىنىشى لازىم، ماركس ماڭا كۆپ قېتىم شۇنداق دېگەنىدى.

فرىدرىخ ئېنگېلس
1885 - يىل 5 - ماي، ماركسنىڭ
تۇغۇلغان كۈنى، لوندون



## 2 - نەشرىگە كىرىش سۆز [1]

تەقدىم قىلىنىۋاتقان بۇ 2 - نەشرى ئاساسىي جەھەتتىن 1 - نەشرىدىن ئەينەن كۆچۈرۈپ بېسىلغان بولۇپ، باسما خاتالىقى، ئىستىلىستىكا جەھەتتىكى نۇرغۇن دىققەت قىلىنماي قالغان جايلىرى تۈزىتىلدى، مەزمۇن جەھەتتە تەكرارلانغان بىرقانچە قىسقا ئابزاسلار چىقىرىۋېتىلدى.

3 - كىتابتا گەرچە پۈتۈنلەي ئويلاپ باقمىغان قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ قوليازمىسى ئاساسىي جەھەتتىن تەييار بولدى. سالامەتلىكىم يار بەرسىلا، بۇ يىل كۈزدە ئۇنى بېسىشقا بېرىمەن.

ف • ئېنگېلس
1893 - يىل 15 - ئىيۇل، لوندون

ئىزدەشكە قولايلىق بولۇشى ئۈچۈن، بۇ يەردە II — VIII قوليازمىلارنىڭ هەرقايسىسىدىن ئېلىنغان جايلار قىسقىچە يىغىنچاقلاندى:

## 1 - بۆلۈم

[1] بۇ تېمىنى نېمىسچە نەشرىنىڭ مۇهەررىرى قوشقان. — مۇهەررىردىن

31 — 32 - بەتلەر II قولىيازمىدىن .— 32 — 44 - بەتلەر VII قولىيازمىدىن .— 44 — 48 - بەتلەر VI قولىيازمىدىن .— 48 — 134 - بەتلەر V قولىيازمىدىن .— 134 — 137 - بەتلەر كىتابتىن كۆچۈرۈۋېلىنغان مۇھىم مەزمۇنلار ئارىسىدىكى ئىزاھات .— 138 - بەتتىن مۇشۇ بۆلۈمنىڭ ئاخىرىغىچە IV قولىيازمىدىن ئېلىنغان ؛ بۇنىڭ ئىچىدە 146 — 148 - بەتلەرنىڭ بىر قانچە يېرى VIII قولىيازمىدىن ؛ 151 - بەت بىلەن 158 - بەتتىكى ئىزاھات II قولىيازمىدىن ئېلىنغان .

## 2 - بۆلۈم

بۇ بۆلۈمنىڭ بېشىدىكى 171 — 182 - بەتلەر V I قولىيازمىنىڭ ئاخىرىدۇر .— شۇ يەردىن مۇشۇ بۆلۈمنىڭ ئاخىرىغىچە ، 388 - بەتكىچە ھەممىسى II قولىيازمىدىن ئېلىنغان .

## 3 - بۆلۈم

18 - باب : (389 — 397 - بەتلەر ) II قولىيازمىدىن .

19 - باب : 1 - پاراگراف ۋە 2 - پاراگراف (398 — 432 - بەتلەر ) VIII قولىيازمىدىن .

3 - پاراگراف (432 — 434 - بەتلەر ) II قولىيازمىدىن .

20 - باب : 1 - پاراگراف (435 — 438 - بەتلەر ) II قولىيازمىدىن ، پەقەت ئاخىرقى ئابزاسى VIII قولىيازمىدىن .



2 - پاراگراف (438 — 442 - بەتلەر ) ئاساسلىقى II قولىيازمىدىن .

3 - ، 4 - ، 5 - پاراگراف (442 — 470 - بەتلەر ) VIII قولىيازمىدىن .

6 - ، 7 - ، 8 - ، 9 - پاراگراف (470 — 487 - بەتلەر ) II قولىيازمىدىن .

10 - ، 11 - ، 12 - پاراگراف (488— 540 - بەتلەر ) VIII قولىيازمىدىن .

13 - پاراگراف (540 — 550 - بەتلەر ) II قولىيازمىدىن .

21 - باب : (551 — 592 - بەتلەر )نىڭ ھەممىسى VIII قولىيازمىدىن ئېلىنغان .

# 1 - بۆلۈم

# كاپىتال فورماتسىيىسىنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە ئايلىنىشى

## 1 - باب
## پۇل كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشى

كاپىتالنىڭ ئايلىنىش جەريانى[1] ئۈچ باسقۇچتىن ئۆتىدۇ؛ بۇ باسقۇچلار بىرىنچى تومدا بايان قىلىنغاندەك، تۆۋەندىكى تەرتىپنى ھاسىل قىلىدۇ:

**بىرىنچى باسقۇچ**: كاپىتالىست تاۋار ۋە ئەمگەك بازىرىدا سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە پەيدا بولىدۇ؛ ئۇنىڭ پۇلى تاۋارغا ئايلىنىدۇ ياكى G — W دىن ئىبارەت ئوبوروت ھەرىكىتىنى ئورۇندايدۇ.

**ئىككىنچى باسقۇچ**: كاپىتالىست سېتىۋالغان تاۋارلار ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. ئۇ كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى سۈپىتىدە پائالىيەت ئېلىپ بارىدۇ؛ ئۇنىڭ كاپىتالى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئورۇندايدۇ.

---

(1) II قولىيازمىدىن ئېلىندى.

نەتىجىدە شۇنداق بىر تاۋار ھاسىل بولىدۇكى ، بۇ تاۋارنىڭ قىممىتى شۇ تاۋارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن ئامىللارنىڭ قىممىتىدىن ئارتۇق بولىدۇ .

**ئۈچىنچى باسقۇچ :** كاپىتالىست ساتقۇچى سۈپىتىدە بازارغا قايتىپ كېلىدۇ ؛ ئۇنىڭ تاۋىرى پۇلغا ئايلىنىدۇ ياكى $W - G$ دىن ئىبارەت ئوبوروت ھەرىكىتىنى ئورۇندايدۇ .

دېمەك ، پۇل كاپىتالىنىڭ ئايلىنىش فورمۇلىسى $G - W \cdots P \cdots W' - G'$ بولىدۇ . بۇ فورمۇلىدىكى كۆپ چېكىت ئوبوروت جەريانىنىڭ ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ ، $W'$ بىلەن $G'$ قوشۇمچە قىممەت ئارقىلىق كۆپەيگەن $W$ بىلەن $G$ نى كۆرسىتىدۇ .

بىرىنچى كىتابتا ، بىز بىرىنچى ۋە ئۈچىنچى باسقۇچنى پەقەت ئىككىنچى باسقۇچنى ، يەنى كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانىنى چۈشىنىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان دائىرىدىلا تەتقىق قىلغانىدۇق . شۇڭا ، كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان باسقۇچتا ئىگە بولىدىغان ئوخشاش بولمىغان شەكلىنى ، يەنى تەكرار ئايلىنىش جەريانىدا دەم قوللىنىپ دەم تاشلىۋېتىدىغان شەكلىنى ئۇ يەردە ئويلاشمىغانىدۇق . ھازىر ئۇلار تەتقىق قىلىدىغان بىۋاستە ئوبيېكت بولۇپ قالدى .

بۇ شەكىللەرنى ساپ ھالدا چۈشىنىش ئۈچۈن ، ئالدى بىلەن شەكىللەرنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە شەكىللىنىشىگە ئالاقىسى بولمىغان بارلىق ئامىللارنى بىر ياققا قايرىپ قويۇش كېرەك . شۇنىڭ ئۈچۈن ، بۇ يەردە تاۋارنىڭ ئۆز قىممىتى بويىچە سېتىلىشىنىلا ئەمەس ، بەلكى بۇ خىل سېتىلىشنىڭ مۇقىم بولغان شارائىتتا ئېلىپ بېرىلىشىنىمۇ پەرەز قىلىش كېرەك . شۇڭا ، ئايلىنىش جەريانىدا قىممەتتە يۈز بېرىش ئېھتىمالى بولغان ئۆزگىرىشلەرنىمۇ



نەزەردىن ساقىت قىلىش كېرەك .

## I . بىرىنچى باسقۇچ $W - G$ (2)

$W - G$ مەلۇم پۇل مىقدارىنىڭ مەلۇم تاۋار مىقدارىغا ئايلانغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ ؛ سېتىۋالغۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ پۇلى تاۋارغا ئايلانسا ، ساتقۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ تاۋارلىرى پۇلغا ئايلىنىدۇ . ئومۇمىي تاۋار ئوبوروتىنىڭ بۇ ھەرىكىتى ئەينى ۋاقىتتا ئايرىم كاپىتالنىڭ مۇستەقىل ئايلىنىشىدا فۇنكسىيە جەھەتتىكى مۇئەييەن بىر باسقۇچ بولۇپ قالىدۇ ، بۇنىڭغا ھەممىدىن ئاۋۋال شۇ ھەرىكەتنىڭ شەكلى ئەمەس ، بەلكى ئۇنىڭ ماددىي مەزمۇنى ، پۇل بىلەن ئالمىشىپ تۇرىدىغان تاۋارنىڭ ئالاھىدە ئىستېمال خاراكتېرى سەۋەب بولىدۇ . بۇ بىر تەرەپتە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى تۇرسا ، يەنە بىر تەرەپتە ئەمگەك كۈچى ، يەنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماددىي ئامىلى ۋە ئادەم ئامىلى تۇرىدۇ . بۇ ئامىللارنىڭ خۇسۇسىيىتى تەبىئىيكى ، ئىشلەپچىقىرىلىدىغان بۇيۇملارنىڭ خىللىرىغا ئۇيغۇن كېلىشى كېرەك . ئەگەر ئەمگەك كۈچىنى $A$ بىلەن ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى $Pm$ بىلەن ئىپادىلىسەك ، ئۇ ۋاقىتتا سېتىۋېلىنىدىغان تاۋارنىڭ مىقدارى $W = A + Pm$ ياكى قىسقىچە ئېيتقاندا ، $W<^{A}_{Pm}$ [1] بولىدۇ . شۇڭا ، مەزمۇن جەھەتتىن ئېيتقاندا ، $G - W$ ، $G - W<^{A}_{Pm}$ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ يەنى

(2) تۈۋەندىكىسى VII قولىيازما بولۇپ، 1878 - يىل 7 - ئاينىڭ 2 - كۈنىدىن باشلاپ يېزىلغان.

(1) ئېنگېلسنىڭ 1888 - يىل 4 - ئاينىڭ 27 - كۈنى پ • جېۋىرغا يازغان خېتىگە ئاساسلانغاندا ، فورمۇلىنىڭ توغرا يېزىلىشى $W<^{A}_{Pm}$ بولۇشى كېرەك ئىدى ، ھازىرقى يېزىلىشى نەمسىچە 1 - نەشرىدىن بۇيان بېسىش جەريانىدا كېلىپ چىققان . — مۇھەررىردىن

$G - W$ $A G - W$ بىلەن $G - Pm$ گە ئايرىلىدۇ ؛ پۇل مىقدارى G ئىككى قىسىمغا ئايرىلىدۇ ، ئۇنىڭ بىر قىسمى ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىلىدۇ ، يەنە بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىلىدۇ . بۇ ئىككى سېتىۋېلىش تەرتىپى تامامەن ئوخشاش بولمىغان بازارغا مەنسۇپ ، يەنى بىرى ھەقىقىي تاۋار بازىرىغا ، يەنە بىرى ئەمگەك بازىرىغا مەنسۇپ .

لېكىن ، $G - W <^{A}_{Pm}$ ھەرىكىتى G دىن ھاسىل بولغان تاۋار مىقدارىنىڭ سۈپەت جەھەتتىن شۇنداق بولىدىغانلىقىنى كۆرسەتكەندىن سىرت ، ئالاھىدە خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولغان مىقدار مۇناسىۋىتىنىمۇ كۆرسىتىدۇ .

بىزگە مەلۇم ، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ياكى باھاسى ئەمگەك كۈچىنى تاۋار سۈپىتىدە ساتقۇچىنىڭ ئۆزىگە ئىش ھەققى شەكلىدە ، يەنى قوشۇمچە ئەمگەكنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك مىقدارىنىڭ باھاسى سۈپىتىدە تۆلىنىدۇ ؛ مەسىلەن ، ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك قىممىتى = ئۈچ ماركقا ، يەنى بەش سائەتلىك ئەمگەك مەھسۇلىغا باراۋەر ، دەپ پەرەز قىلىنسا ، ئۇ ھالدا بۇ سومما سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى ئوتتۇرىسىدىكى پۈتۈمدە ئېيتايلى ، 10 سائەتلىك ئەمگەكنىڭ باھاسى ياكى ئىش ھەققى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . ئەگەر بۇ پۈتۈم 50 ئىشچى بىلەن تۈزۈلگەن بولسا ، ئۇ ھالدا بۇ ئىشچىلار سېتىۋالغۇچىنى بىر كۈن ئىچىدە جەمئىي 500 ئىش سائىتى بىلەن تەمىنلەيدۇ ، بۇنىڭ يېرىمى ، يەنى 10 سائەتتىن 25 ئىش كۈنىگە باراۋەر بولغان 250 ئىش سائىتى تامامەن قوشۇمچە ئەمگەكتىن تەشكىل قىلىنىدۇ . سېتىۋېلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى ۋە كۆلىمى شۇ ئەمگەك مىقدارىدىن تولۇق پايدىلىنىشقا يەتكۈدەك بولۇشى شەرت .



دېمەك ، $G - W <^{A}_{Pm}$ بىر خىل سۈپەت مۇناسىۋىتىنى ، يەنى مەلۇم پۇل مىقدارىنىڭ ، ئېيتايلى ، 422 فوند ستېرلىڭنىڭ ئۆزئارا مۇۋاپىق كېلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ۋە ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغانلىقىنى ئىپادىلەش بىلەنلا قالمايدۇ ؛ ئۇ يەنە پۇلنىڭ ئەمگەك كۈچى A غا سەرپ قىلىنغان قىسمى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى Pm گە سەرپ قىلىنغان قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى مىقدار مۇناسىۋىتىنىمۇ ئىپادىلەيدۇ . بۇ خىل مىقدار مۇناسىۋىتى باشلانغاندىن تارتىپ ، ئۇنى مەلۇم ساندىكى ئىشچىلار سەرپ قىلىدىغان ئارتۇق مىقدار ، يەنى قوشۇمچە ئەمگەك مىقدارى بەلگىلەيدۇ .

مەسىلەن ، بىر يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىدىكى 50 ئىشچىنىڭ ھەپتىلىك ئىش ھەققى 50 فوند ستېرلىڭغا تەڭ ، ئەگەر بىر ھەپتىلىك 3000 سائەتلىك ئەمگىكى (بۇنىڭ 1500 سائىتى قوشۇمچە ئەمگەك ) يىپ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە ، يەنى 372 فوند ستېرلىڭغا ئايلانسا ، ئۇنداقتا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە 372 فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىش شەرت .

ئوخشاش بولمىغان سانائەت تارماقلىرىدا ئۈستىلمە ئەمگەكتىن پايدىلىنىش ئۈچۈن ، قانچىلىك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدىكى ئۈستىلمە قىممەت سەرپ قىلىش كېرەكلىكى بۇ يەردىكى مەسىلە بىلەن قىلچە مۇناسىۋەتسىز . بۇ يەردىكى مەسىلە پەقەت شۇكى : پۇلنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلىنغان قىسمى ، يەنى $G - Pm$ دا سېتىۋېلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ھەرقانداق ئەھۋالدا تولۇق بولۇشى شەرت ، شۇڭا ، بۇ نۇقتىنى چوقۇم باشتىلا پەرەز قىلىش ھەمدە مۇناسىپ نىسبەت بويىچە تەييارلاپ قويۇش كېرەك . باشقىچە

قىلىپ ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ سانى ئەمگەك مىقدارىنى قوبۇل قىلىشقا، بۇ ئەمگەك مىقدارى ئارقىلىق ئۇنى مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرۇشقا يېتەرلىك بولۇشى شەرت. ئەگەر يېتەرلىك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بولمىسا، سېتىۋالغۇچىنىڭ ئىلكىدىكى ئارتۇق ئەمگەك پايدىلىنىلماي قالىدۇ؛ سېتىۋالغۇچىنىڭ بۇ ئەمگەكتىن پايدىلىنىش ھوقۇقى ھېچقانداق نەتىجە بەرمەيدۇ. ئەگەر ھازىرقى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۇنىڭ ئىلكىدىكى ئەمگەكتىن كۆپ بولۇپ كەتسە، ئۇ ھالدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەمگەك تەرىپىدىن تولۇق پايدىلىنىلماي، مەھسۇلاتقا ئايلىنالمايدۇ.

$G - W <{}^{A}_{Pm}$ ھەرىكىتى ئورۇندالغاندىن كېيىن، سېتىۋالغۇچىنىڭ ئىختىيارىدا بىرەر كېرەكلىك بۇيۇم ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچىلا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭدىن چوڭراق بولغان ئەمگەك كۈچىنى ئىشلىتىش ھوقۇقىمۇ بولىدۇ، ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى قاپلاشقا كېتىدىغان ئەمگەك مىقدارىدىنمۇ كۆپرەك ئەمگەك مىقدارى بولىدۇ؛ شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئاشۇ ئەمگەك مىقدارىنى رېئاللاشتۇرۇش ۋە ياكى بۇيۇملاشتۇرۇش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىمۇ بولىدۇ. دېمەك، ئۇنىڭ ئىختىيارىدا ئۆز قىممىتىدىن ئارتۇق قىممەتكە ئىگە بولغان بۇيۇملارنى ياكى قوشۇمچە قىممەتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان مىقداردىكى تاۋارلار ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى بولىدۇ. دېمەك، سېتىۋالغۇچى پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىگەن قىممەت ئەمدى شۇنداق ماددىي شەكىلدە تۇرىدۇكى، بۇ شەكىلدە ئۇ قوشۇمچە قىممەت كەلتۈرىدىغان (تاۋار شەكلىدە) قىممەت سۈپىتىدە



رېئاللىشالايدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇ قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەت يارىتىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولغان **ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى** ھالىتىدە ياكى شەكلىدە تۇرىدۇ. بۇ شەكىلدىكى كاپىتال P بىلەن كۆرسىتىلىدۇ.

لېكىن P نىڭ قىممىتى $= A + Pm$ نىڭ قىممىتى $= A$ بىلەن $Pm$ غا ئايلانغان G بولىدۇ. G بىلەن P ئوخشاش بىر كاپىتال قىممىتى بولۇپ، پەقەت مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى جەھەتتىلا بىر - بىرىدىن پەرقلىنىدۇ، يەنى G پۇل ھالىتىدىكى ياكى پۇل شەكلىدىكى كاپىتال قىممىتى — **پۇل كاپىتالدۇر**.

دېمەك، $G - W <{}^{A}_{Pm}$ ياكى ئۇنىڭ ئومۇمىي شەكلى بولغان $G - W$، يەنى تاۋار سېتىۋېلىش ھەرىكىتىنىڭ يىغىندىسى بولغان ئومۇمىي تاۋار ئوبوروتىنىڭ ھەرىكىتى كاپىتالنىڭ مۇستەقىل ئايلىنىش جەريانىدىكى باسقۇچ بولۇش بىلەن بىللە، كاپىتال قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىدىن ئىشلەپچىقىرىش شەكلىگە ئايلىنىشى ياكى قىسقىچە ئېيتقاندا، **پۇل كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالغا** ئايلىنىشى بولۇپمۇ ھېسابلىنىدۇ. بۇنىڭدىن كۆرگىلى بولىدۇكى، بۇ يەردە بىرىنچى بولۇپ تەكشۈرۈلۈۋاتقان ئايلىنىش فورمۇلىسىدا، پۇل كاپىتال قىممىتىنىڭ بىرىنچى نامايەندىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ پۇل كاپىتال كاپىتالنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

كاپىتال پۇل كاپىتال بولۇش سۈپىتى بىلەن، پۇلنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىيەلەيدىغان ھالەتتە تۇرىدۇ. ھازىر تەكشۈرۈۋاتقان مەيداندا، كاپىتال دەل ئادەتتىكى سېتىۋېلىش ۋاستىسى ۋە ئادەتتىكى تۆلەش ۋاستىسلىق فۇنكسىيىسىنى ئۆتىيەلەيدىغان ھالەتتە تۇرىدۇ (ئۇنى تۆلەش ۋاستىسى

دېيىشىمىزدىكى سەۋەب شۇكى، دەرۋەقە ئەمگەك كۈچى ئالدىن سېتىۋېلىنىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ ھەققى ئۇ ئىشلەپ بولغاندىن كېيىنلا ئاندىن تۆلىنىدۇ. ئەگەر بازاردا تەييار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولمىسا، ئۇنى ئالدىن زاكاز قىلىشقا توغرا كېلىدۇ، بۇ چاغدا پۇل $G - Pm$ دا ئوخشاشلا تۆلەش ۋاستىسى بولىدۇ). بۇ قابىلىيەت پۇل كاپىتالنىڭ كاپىتاللىقىدىن ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ پۇللىقىدىن كېلىپ چىقىدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن، پۇل ھالىتىدىكى كاپىتال قىممىتىمۇ پەقەت پۇل فۇنكسىيىسىنىلا ئورۇندىيالايدۇ، باشقا ھېچقانداق فۇنكسىيىنى ئورۇندىيالمايدۇ. پۇلنىڭ كاپىتال فۇنكسىيىسىگە ئايلىنالىشىدىكى سەۋەب پۇل فۇنكسىيىسىنىڭ كاپىتال ھەرىكىتىدە بەلگىلىك رول ئوينىغانلىقىدا، يەنە ئۇنىڭ پۇل فۇنكسىيىسىنى ئورۇنداش باسقۇچىنىڭ كاپىتالنىڭ ئايلىنىشىدىكى باشقا باسقۇچلىرى بىلەن باغلىنىشلىق بولغانلىقىدا. مەسىلەن، بىز بىرىنچى بولۇپ تەكشۈرگەن ئەھۋالنى ئېلىپ ئېيتساق، پۇل تاۋارغا ئايلىنىدۇ، بۇ تاۋارلارنىڭ بىرىكىشى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ ئەمەلىي بۇيۇم شەكلىنى ھاسىل قىلىدۇ، شۇ سەۋەبلىك يوشۇرۇن ھالدا، ئىمكانىيەتلىك ھالدا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

$G - W<^{A}_{Pm}$ دە پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئورۇندىغۇچى پۇلنىڭ بىر قىسمى شۇ ئوبوروتنى ئۆتىگەنلىكى ئۈچۈن، باشقا بىر خىل فۇنكسىيىنى ئورۇنداشقا ئۆتىدۇ، بۇ فۇنكسىيىدە پۇلنىڭ كاپىتاللىق خاراكتېرى يوقىلىپ، پۇللۇق خاراكتېرى قالىدۇ. پۇل كاپىتال $G$ نىڭ ئوبوروتى $G - Pm$ ۋە $G - A$ غا، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالى سېتىۋېلىشقا ۋە ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشقا بۆلۈنىدۇ. بىز ئەمگەك كۈچى



سېتىۋېلىشنىڭ ئۆزىنىلا كۆرۈپ باقايلى. $G - A$ كاپىتالىست ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش ھېسابلىنىدۇ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى بولغان ئىشچى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئەمگەك كۈچىنى سېتىش ھېسابلىنىدۇ، — بۇنى بىز بۇ يەردە ئەمگەكنى سېتىش دەپمۇ ئېيتالايمىز. چۈنكى ئۇ ئىش ھەققىنى ئالدىنقى شەرت قىلغان. سېتىۋالغۇچى ئۈچۈن $G - W (= G - A)$ بولغان نەرسە ساتقۇچى (ئىشچى) ئۈچۈن ھەرقانداق سېتىۋېلىش ۋاقتىدىكىدەك بۇ ئورۇندىمۇ $A - G (= W - G)$ بولىدۇ، يەنى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ سېتىلىشى بولىدۇ. بۇ تاۋارنىڭ بىرىنچى ئوبوروت باسقۇچى ياكى بىرىنچى خىل فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىدۇر (1 - كىتاب 3 - باب 2 - پاراگراف a)؛ ئەمگەكنى ساتقۇچى ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ ئۆز تاۋىرىنى پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرۇش ھېسابلىنىدۇ. ئىشچى مۇشۇنىڭدىن ئېرىشكەن پۇلنى ئۆز ئېھتىياجىنى قاندۇرىدىغان مەلۇم مىقداردىكى تاۋارغا، يەنى ئىستېمال بۇيۇملىرىغا سەرپ قىلىدۇ. دېمەك، ئۇنىڭ تاۋىرىنىڭ ئومۇمىي ئوبوروتى $W - G - A$ شەكلىدە، يەنى ئاۋۋال $A - G (= W - G)$ شەكلىدە، ئاندىن $G - W$ شەكلىدە نامايان بولىدۇ. دېمەك، ئاددىي تاۋار ئوبوروتى $W - G - W$ نىڭ ئومۇمىي شەكلىدە نامايان بولىدۇ. بۇ يەردە پۇل پەقەت بىرئاز ۋاقىتلا رول ئوينىغۇچى ئوبوروت ۋاستىسى بولۇپ، تاۋارنى تاۋارغا ئالماشتۇرۇشتىكى ۋاستىچىلا بولىدۇ.

$G - A$ پۇل كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇشتىكى ئالاھىدە خاراكتېرگە ئىگە ئامىل ھېسابلىنىدۇ، چۈنكى ئۇ پۇل شەكلىدە تۆلەنگەن قىممەتنىڭ ھەقىقىي كاپىتالغا، قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىدىغان قىممەتكە ئايلىنىشىدىكى

مۇھىم شەرتتۇر. G — Pm پەقەت G — A دا سېتىۋېلىنغان ئەمگەك مىقدارىنى رېئاللىقتا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈنلا زۆرۈردۇر. مەزكۇر كىتابنىڭ بىرىنچى كىتابى ئىككىنچى بۆلۈمىدىكى «پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى»دا G — A غا بۇ نۇقتىئىنەزەردىن ئىزاھات بېرىلگەن. بۇ يەردە بولسا بۇ مەسىلىنى باشقا نۇقتىئىنەزەردىن، يەنى كاپىتالنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلى بولغان پۇل كاپىتال جەھەتتىنمۇ مەخسۇس تەكشۈرۈپ چىقىش كېرەك.

G — A ئومۇمەن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدىلىكى دەپ قارىلىدۇ. لېكىن، ئۇ ھەرگىزمۇ يۇقىرىدا دېيىلگەن سەۋەب تۈپەيلىدىن، يەنى ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش شۇنداق بىر پۈتۈمكى، بۇ پۈتۈم بويىچە يەتكۈزۈلگەن ئەمگەك مىقدارى، ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى — ئىش ھەققىنى قاپلاش ئۈچۈن چوقۇم ئۇنىڭدىن كۆپ ئەمگەك بېرىش شەرت قىلىنىدۇ، يەنى ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنى كاپىتاللاشتۇرۇش ئۈچۈن ياكى قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئاساسىي شەرت بولغان قوشۇمچە ئەمگەك يەتكۈزۈپ بېرىش شۇ پۈتۈمدە شەرت قىلىنىدۇ، دېگەن سەۋەب تۈپەيلىدىن شۇنداق قارىلىۋاتقىنى يوق. ئەكسىچە، ئۇ ئۆز فورمىسى تۈپەيلى خاراكتېرلىك دەپ قارىلىدۇ، چۈنكى ئەمگەك ئىش ھەققى فورمىسىدا **پۇلغا** سېتىۋېلىنىدۇ، بۇ بولسا پۇل ئىگىلىكىنىڭ ئالامىتىدۇر.

بۇ يەردە ئالاھىدىلىك دەپ قارالغىنى شەكىلنىڭ نامۇۋاپىقلىقىمۇ ئەمەس. ئەكسىچە، دەل بۇ خىل نامۇۋاپىقلىق نەزەردىن ساقىت قىلىنغان. بۇ خىل نامۇۋاپىقلىق مۇنۇ جەھەتلەردە ئىپادىلىنىدۇ: قىممەت ھاسىل قىلغۇچى ئامىل بولغان ئەمگەكنىڭ ئۆزى قىممەتكە ئىگە بولمايدۇ، شۇ سەۋەبتىن مۇئەييەن مىقداردىكى ئەمگەكمۇ ئەمگەكنىڭ باھاسىدا، ئۇنىڭ مۇئەييەن مىقداردىكى پۇل



بىلەن تەڭ قىممەتتە ئىپادىلىنىدىغان قىممەتكە ئىگە بولمايدۇ. لېكىن بىزگە مەلۇمكى، ئىش ھەققى پەقەت بىر ساختا شەكىلدىن ئىبارەت. بۇ شەكىلدە، مەسىلەن، ئەمگەك كۈچىنىڭ بىر كۈنلۈك باھاسى شۇ ئەمگەك كۈچى بىر كۈن ئىچىدە سەرپ قىلغان ئەمگەكنىڭ باھاسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، شۇنىڭدەك بۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ، ئېيتايلى، 6 سائەتلىك ئەمگەك داۋامىدا ئىشلەپچىقارغان قىممىتى ئۇنىڭ 12 سائەتلىك خىزمىتىنىڭ ياكى ئەمگىكىنىڭ نەتىجىسىدە ھاسىل بولغان قىممەتنىڭ ئىپادىسى بولۇپ قالىدۇ.

G — A پۇل ئىگىلىكى دەپ ئاتالغۇچى ئىگىلىكنىڭ ئالاھىدىلىكى ياكى بەلگىسى دەپ قارىلىشتىكى سەۋەب شۇكى، ئەمگەك بۇ ئىگىلىكتە شۇ ئەمگەك ئىگىسىنىڭ تاۋىرى ھېسابلىنىدۇ، شۇڭا، پۇل سېتىۋالغۇچىدۇر؛ دېمەك بۇ مۇناسىۋەت پۇل خاراكتېرىدە بولغانلىقى (يەنى ئىنسانلارنىڭ پائالىيىتى سېتىۋېلىنىدىغان ۋە سېتىلىدىغان بولغانلىقى) ئۈچۈن، G — A پۇل ئىگىلىكىنىڭ خاراكتېرلىك خۇسۇسىيىتى دەپ ھېسابلىنىدۇ. لېكىن پۇل مۇلازىمەت دەپ ئاتالغۇچى نەرسىنىڭ سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئاللىبۇرۇنلا مەيدانغا چىققان، ئەمما پۇل كاپىتالغا ئايلانغان ئەمەس، ئىگىلىكنىڭ ئومۇمىي خاراكتېرىمۇ ئۆزگەرگەن ئەمەس.

پۇلنىڭ زادى قانداق خىل تاۋارغا ئايلىنىشى پۇل بىلەن پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز. پۇل بارلىق تاۋارنىڭ ئومۇميۈزلۈك تەڭ قىممەتلىك شەكلى، بارلىق تاۋار ئۆزىنىڭ باھاسى ئارقىلىق مۇئەييەن پۇل سوممىسىنى نۇقتىئىنەزەر جەھەتتىن كۆرسىتىدۇ، ئۆزىنىڭ پۇلغا ئايلىنىشىنى كۈتىدۇ ھەمدە پەقەت پۇل بىلەن ئۆز ئورۇنلىرىنى ئالماشتۇرغاندىن كېيىنلا شۇنداق شەكىلگە كىرىپ،

ئۆز ئىگىلىرى ئۈچۈن ئىستېمال قىممەتكە ئايلىنالايدۇ . شۇڭا ، ئەمگەك كۈچى ئۆز ئىگىسىنىڭ تاۋىرى سۈپىتىدە بازاردا پەيدا بولىدىكەن ھەمدە بۇ تاۋار ئەمگەك ئۈچۈن ھەق تۆلەش شەكلىدە ياكى ئىش ھەققى تۆلەش شەكلىدە سېتىلىدىكەن ، ئۇ ھالدا ئۇنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىش باشقا ھەرقانداق تاۋارنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىشتىن ھېچقانداق پەرقلەنمەيدۇ . خاراكتېرلىك تەرەپ ئەمگەك كۈچىدىن ئىبارەت تاۋارنىڭ سېتىۋېلىنىشى مۇمكىنلىكىدە ئەمەس ، بەلكى ئەمگەك كۈچىنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشىدىدۇر .

ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماددىي ئامىلى ۋە ئادەم ئامىلى تاۋاردىن ئىبارەت بولغانلىقى ئۈچۈن ، كاپىتالىست $G — W<\genfrac{}{}{0pt}{}{A}{Pm}$ يولى بىلەن ، پۇل كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇش يولى بىلەن بۇ ئىككى ئامىلنى بىرلەشتۈرۈش مەقسىتىگە يېتىدۇ . ئەگەر پۇل بىرىنچى قېتىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىۋاتقان ياكى ئۆز ئىگىسى ئۈچۈن پۇل كاپىتال بولۇپ بىرىنچى قېتىم فۇنكسىيە قىلىۋاتقان بولسا ، ئۇنىڭدا پۇل ئىگىسى ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشتىن بۇرۇن ، ئالدى بىلەن چوقۇم زاۋۇت بىناسى ، ماشىنا قاتارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋېلىشى لازىم ؛ ئەمگەك كۈچى ئۇنىڭ ئىختىيارىغا ئۆتۈشى ھامان ، ئۇنىڭدىن ئەمگەك كۈچى ئورنىدا پايدىلىنىش ئۈچۈن ، شۇ پۇل ئىگىسىنىڭ قولىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بولۇشى شەرت .

كاپىتالىست تەرىپىدىن قارىغاندا مەسىلە ئەنە شۇنداق .

ئىشچى تەرىپىدىن قارىغاندا بولسا مەسىلە مۇنداق بولىدۇ : ئىشچىنىڭ ئەمگەك كۈچى سېتىلىش نەتىجىسىدە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن قوشۇلغان چاغدىلا ، ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتى بىلەن شۇغۇللىنالايدۇ . شۇڭا ، ئۇ سېتىلىشتىن بۇرۇن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن ، پائالىيەت قىلىشى ئۈچۈن زۆرۈر



بولغان بۇيۇم شەرت - شارائىتتىدىن ئايرىلغان ھالدا مەۋجۇت بولىدۇ . ئەمگەك كۈچى بۇنداق ئايرىلغان ھالدا بولغاندا ئۇنىڭدىن شۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى ئۈچۈن ئىستېمال قىممىتى ھاسىل قىلىش ئۈچۈنمۇ بىۋاستە پايدىلىنىشقا بولمايدۇ ، شۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى سېتىپ تىرىكچىلىك قىلالايدىغان تاۋارلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈنمۇ پايدىلىنىشقا بولمايدۇ . لېكىن ئەمگەك كۈچى سېتىلىش نەتىجىسىدە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن باغلانغان ھامان ، ئۇمۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئوخشاش ، ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغان كىشىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىغا ئايلىنىدۇ .

شۇڭا ، گەرچە $G — A$ ھەرىكىتىدە پۇل ئىگىسى بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىگىسى بىر - بىرىگە نىسبەتەن سېتىۋالغۇچى ۋە ساتقۇچى سۈپىتىدە مۇناسىۋەت ھاسىل قىلغان بولسىمۇ ، پۇل ئىگىسى ۋە تاۋار ئىگىسى سۈپىتىدە بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى تۇرسىمۇ ، شۇ سەۋەبلىك بۇ جەھەتتىن بىر - بىرى بىلەن ئاددىي پۇل مۇناسىۋىتىدە بولسىمۇ ، لېكىن سېتىۋالغۇچى باشتىنلا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭمۇ ئىگىسى بولۇپ مەيدانغا چىقىدۇ ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بولسا ئەمگەك كۈچى ئىگىسىنىڭ ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ئۈنۈملۈك سەرپلىشى ئۈچۈن بۇيۇم شارائىت بولىدۇ . باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، بۇ خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئەمگەك كۈچى ئىگىسىگە بىراۋنىڭ مۈلكى سۈپىتىدە قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . ئىككىنچى تەرەپتىن ، ئەمگەك ساتقۇچى سېتىۋالغۇچىغا بىراۋنىڭ مۈلكى سۈپىتىدە قارىمۇقارشى تۇرىدۇ ؛ بۇ خىل ئەمگەك كۈچى سېتىۋالغۇچىنىڭ ئىختىيارىغا ئۆتۈپ ، سېتىۋالغۇچىنىڭ كاپىتالى بىلەن قوشۇلغاندىلا ، ئاندىن بۇ خىل كاپىتالدىن ھەقىقىي ئىشلەپچىقىرىش

كاپىتالى سۈپىتىدە ھەرىكەت قىلالايدۇ . دېمەك كاپىتالىست بىلەن يالـلانغۇچى ئىشچى بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى تۇرغان پەيتتىلا كاپىتالىست بىلەن يالانغۇچى ئىشچى ئوتتۇرىسىدىكى سىنىپىي مۇناسىۋەت G — A (ئىشچى تەرىپىدىن قارىغاندا A — G ) ھەرىكەتتە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ھەمدە ئالدىنقى شەرت سۈپىتىدە مۇئەييەنلەشتۈرۈلىدۇ . بۇ سېتىۋېلىش ۋە سېتىشتىن ، پۇل مۇناسىۋىتىدىن ئىبارەت ، لېكىن بۇ خىل سېتىۋېلىش ۋە سېتىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى شۇكى : بۇنىڭدا سېتىۋالغۇچى دېگەندە كاپىتالىست ، ساتقۇچى دېگەندە بولسا يالانغۇچى ئىشچى كۆزدە تۇتۇلىدۇ . دېمەك بۇ مۇناسىۋەت ئەمگەك كۈچىنى رېئاللاشتۇرۇش شەرتىنىڭ —— بىراۋنىڭ مۈلكى سۈپىتىدە ئەمگەك كۈچى ئىگىسىدىن ئاجرىتىپ قويۇلغانلىقىدىن كېلىپ چىقىدۇ .

بىز بۇ يەردە بۇ ئايرىلىشنىڭ قانداق كېلىپ چىققانلىقى ئۈستىدە توختالمايمىز . G — A يۈز بېرىدىكەن ، بۇ خىل ئايرىلىش مەۋجۇت بولىدۇ . بىزنىڭ كۆڭۈل بۆلىدىغىنىمىز شۇكى ، G — A نىڭ پۇل كاپىتالىنىڭ بىر خىل فۇنكسىيىسى بولۇپ ئىپادىلەنگەنلىكى ياكى پۇلنىڭ بۇ يەردە كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇش فورمىسى بولۇپ ئىپادىلەنگەنلىكى ، ھەرگىزمۇ پۇلنىڭ بۇ يەردە ئىنسانلارنىڭ پايدىلىق پائالىيىتى ياكى خىزمىتى ئۈچۈن تۆلەم ۋاستىسى بولۇپ خىزمەت قىلىشىدا ئەمەس ، يەنى پۇلنىڭ تۆلەم ۋاستىسى بولۇپ فۇنكسىيە قىلىشىدا ئەمەس . پۇلنىڭ بۇ فورمىدا سەرپ قىلىنالىشىدىكى سەۋەب پەقەت شۇكى ، ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن (ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنى ھاسىل قىلىدىغان ۋاستە بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىمۇ شۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى جۈملىسىگە كىرىدۇ ) ئايرىلغان ھالدا بولىدۇ ، بۇ خىل ئايرىلىشنى يوقىتىش ئۈچۈن ئەمگەك كۈچىنى



ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئىگىسىگە سېتىپ بېرىش كېرەك ، شۇ سەۋەبتىن ئەمگەك كۈچىدىن پايدىلىنىش ھوقۇقىمۇ سېتىۋالغۇچىنىڭ ئىختىيارىغا ئۆتۈشى كېرەك . ھالبۇكى ، بۇ ئەمگەك كۈچىدىن پايدىلىنىش چېگرىسى ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك مىقدارىنىڭ چېگرىسى بىلەن زادىلا بىر خىلدا بولمايدۇ . كاپىتالىستىك مۇناسىۋەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا كۆرۈنۈشىدىكى سەۋەب پەقەت شۇكى ، بۇ خىل مۇناسىۋەت ئوبوروت ھەرىكىتىدە ، ساتقۇچى بىلەن سېتىۋالغۇچىنىڭ بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرۇشىغا سەۋەبچى بولغۇچى ئاساسىي ئىقتىسادىي شەرت - شارائىتنىڭ ھەر خىل ئىكەنلىكىدە ، ئۇلارنىڭ سىنىپىي مۇناسىۋەتلىرىدە مەۋجۇتتۇر . بۇ مۇناسىۋەت پۇلنىڭ ماھىيىتىدىن كېلىپ چىقمايدۇ ؛ ئەكسىچە ، پەقەت مەزكۇر مۇناسىۋەتنىڭ مەۋجۇتلۇقىلا پۇلنىڭ ئاددىي فۇنكسىيىسىنى كاپىتال فۇنكسىيىسىگە ئايلاندۇرالايدۇ .

پۇل كاپىتالنى چۈشىنىشتە (پۇل كاپىتال بۇ يەردە قانداق فۇنكسىيىنى ئورۇنداۋاتقان بولسا ، بىزمۇ ئۇنى ھازىرچە پەقەت ئەنە شۇ مۇئەييەن فۇنكسىيە چېگرىسىدىلا تەكشۈرۈۋاتىمىز ) ئادەتتە پاراللېل ياكى بىر - بىرى بىلەن گىرەلىشىپ كەتكەن ئىككى خىل خاتا پىكىر ئۇچرايدۇ . بىرىنچىدىن ، كاپىتال قىممەت پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئورۇنداۋاتقان ۋە ئۇ پۇل فورمىسىدا بولغانلىقى ئۈچۈنلا ئورۇندىلىشى مۇمكىن بولغان فۇنكسىيىلەر كاپىتال قىممىتىنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرىدىن كېلىپ چىقىدۇ ، دەپ خاتا خۇلاسە چىقىرىلىدۇ . ئەمەلىيەتتە بولسا بۇ فۇنكسىيىلەر كاپىتال قىممىتىنىڭ پۇل ھالىتىدە بولۇشىدىنلا ، ئۇنىڭ پۇل فورمىسىدا كۆرۈلۈشىدىنلا كېلىپ چىقىدۇ . ئىككىنچىدىن ، دەل بۇنىڭ

ئەكسىچە بولىدۇ ، پۇل فۇنكسىيىسىنىڭ ئالاھىدە مەزمۇنى ، شۇنىڭ بىلەن بىللە بۇ فۇنكسىيىنى كاپىتال فۇنكسىيىسىگە ئايلاندۇرغۇچى ئەنە شۇ ئالاھىدە مەزمۇن پۇلنىڭ ماھىيىتىدىن كېلىپ چىقىدۇ ، دېگەن خاتا خۇلاسە چىقىرىلىدۇ (شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ پۇل كاپىتال بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىلىدۇ ) . ئەمەلىيەتتە ، پۇل كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسى بۇ يەردە $G - A$ ھەرىكىتى ئورۇندالغان ۋاقىتتىكىدەك ، مۇئەييەن ئىجتىمائىي شارائىتنىڭ مەۋجۇت بولۇشىنى كۆزدە تۇتىدۇ ، بۇ ئىجتىمائىي شارائىت بولسا ئەسلا ئاددىي تاۋار ئوبوروتى ۋە ئاددىي پۇل ئوبوروتىدىن كېلىپ چىقمايدۇ .

قۇللارنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىشمۇ ئۆز فورمىسى جەھەتتىن ئېيتقاندا تاۋارلارنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىش ھېسابلىنىدۇ . لېكىن قۇللۇق تۈزۈمى بولمىسا ، پۇل بۇ فۇنكسىيىنى ئورۇندىيالمايدۇ . قۇللۇق تۈزۈمى بولغاندىلا ، پۇلنى ئاندىن قۇل سېتىۋېلىشقا سەرپ قىلىش مۇمكىن بولىدۇ . ئەكسىچە ، سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىدا ھەرقانچە كۆپ پۇل بولسىمۇ ، ئۇ قۇللۇق تۈزۈمىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈش ئۈچۈن كۇپايە قىلمايدۇ .

ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىش (ئۆز ئەمگىكىنى سېتىش ياكى ئىش ھەققى سۈپىتىدە ئىپادىلىنىدۇ ) ئايرىم بىر ھادىسە بولماستىن ، بەلكى پۈتۈن جەمئىيەتكە تەسىر قىلغۇچى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەل قىلغۇچ ئالدىنقى شەرتى بولۇش ، شۇ ئارقىلىق پۇل كاپىتال بىز بۇ يەردە تەكشۈرۈۋاتقان $G - W < \begin{matrix} A \\ Pm \end{matrix}$ فۇنكسىيىسىنى پۈتۈن جەمئىيەت مىقياسىدا ئورۇنداش ئۈچۈن ، ئالدى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ دەسلەپكى قوشۇلۇشىنى بۇزۇۋەتكەن شۇنداق بىر تارىخىي جەريان بولۇشى كېرەك . بۇ



جەريانلارنىڭ نەتىجىسىدە ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىگىلىمەيدىغان ئاۋام خەلق ، ئەمگەكچىلەر ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىگىلەپ تۇرغان غەيرىي ئەمگەكچىلەر بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . بۇ خىل قوشۇلۇشنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشتىن ئىلگىرى قانداق فورمىدا بولۇشى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئىشچىنىڭ ئۆزىنىڭ باشقا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى جۈملىسىگە كىرگەنلىكى ياكى شۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىگىسى بولغانلىقى بىز بۇ يەردە دەۋاتقان مەسىلە بىلەن تامامەن مۇناسىۋەتسىز .

شۇڭا ، بۇ يەردە $G - W < \begin{matrix} A \\ Pm \end{matrix}$ ھەرىكىتىگە ئاساس بولغان مەسىلىنىڭ ماھىيىتى تەقسىماتتۇر . بۇ يەردە دېيىلىۋاتقان تەقسىمات ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنىڭ تەقسىماتى دېگەن ئادەتتىكى مەنىدىكى تەقسىمات بولماستىن ، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ تەقسىماتىدۇر ، ئۇنىڭدا ماددىي ئامىللار بىر تەرەپكە مەركەزلىشىدۇ ، ئەمگەك كۈچى بولسا ماددىي ئامىلدىن ئايرىۋېتىلىپ ، باشقا بىر تەرەپكە مەركەزلىشىدۇ .

دېمەك ، $G - A$ ھەرىكىتى ئومۇمىيۈزلۈك ئىجتىمائىي ھەرىكەتكە ئايلىنىشتىن بۇرۇن ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ماددىي قىسمى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى سۈپىتىدە ، كاپىتال سۈپىتىدە ئىشچىغا قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرۇشى شەرت .

يۇقىرىدا شۇنى كۆردۇقكى[25] ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ۋۇجۇدقا كەلگەن هامان ، ئۆز تەرەققىياتىدا بۇ خىل بۆلۈنۈشنى تەكرارلاپلا قالماستىن ، بەلكى ئۇنى ھۆكۈمرانلىق ئورۇننى ئىگىلىگەن ئومۇمىيۈزلۈك ئىجتىمائىي ھالەتكە ئايلانغىچە ، بارغانسېرى كەڭ دائىرىدە كېڭەيتىپ بارىدۇ . لېكىن مەسىلىنىڭ

يەنە بىر تەرىپى بار. كاپىتالنىڭ پەيدا بولالىشى ۋە ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىگە بويسۇندۇرالىشى ئۈچۈن، سودىنىڭ مەلۇم دەرىجىدە تەرەققىي تېپىشى ۋە شۇ سەۋەبلىك تاۋار ئوبوروتىنىڭمۇ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشىنىڭمۇ مەلۇم دەرىجىدە راۋاج تېپىشى شەرتتۇر؛ چۈنكى بۇيۇملار سېتىش ئۈچۈن، يەنى تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلمىسا، ئوبوروتقا تاۋار سۈپىتىدە كىرەلمەيدۇ. لېكىن تاۋار ئىشلەپچىقىرىش پەقەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدىلا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆلچەملىك، هۆكۈمرانلىق ئورۇنىنى ئىگىلىگەن خاراكتېرى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

دېھقانلارنىڭ ئازاد قىلىنىشى[26] دەپ ئاتالغان ئازادلىق نەتىجىسىدە ئۆز يېزا ئىگىلىكلىرىنى مەجبۇرىي ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىدىغان يانچىلار ئورنىغا هازىر ياللانما ئىشچىلارنى ياللاش يولى بىلەن باشقۇرۇۋاتقان رۇس يەر ئىگىلىرى ئىككى نەرسىدىن شىكايەت قىلماقتا. بىرىنچىدىن، پۇل كاپىتال يېتىشمەيۋاتىدۇ، دەپ شىكايەت قىلىشىدۇ. مەسىلەن ئۇلار مۇنداق دەيدۇ: يېزا ئىگىلىك مەهسۇلاتلىرىنى سېتىشتىن بۇرۇن ياللانغۇچى ئىشچىلارغا بىرقەدەر كۆپ مىقداردا هەق تۆلەشكە توغرا كېلىۋاتىدۇ، بۇ چاغدا كەم بولۇۋاتقىنى دەل نەق پۇلدىن ئىبارەت بىرىنچى شەرت بولۇۋاتىدۇ. ئىشلەپچىقىرىشنى كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن، دائىم مەخسۇس ئىش هەققى تۆلەش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل شەكلىدىكى كاپىتال بولۇشى كېرەك. لېكىن يەر ئىگىلىرى بۇنىڭدىن خاتىرجەم بولسا بولىدۇ. ۋاقتى كەلگەندە قوغۇن ئۆزلۈكىدىن سايىقىدىن ئۈزۈلىدۇ، ئۇ چاغدا سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىدا پەقەت ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي پۇلىلا ئەمەس، بەلكى بىراۋنىڭ پۇلىمۇ بار بولىدۇ.



لېكىن ئىككىنچى شىكايەت تېخىمۇ تىپىكتۇر: گەرچە پۇل بولسىمۇ، لېكىن ئۆزىنىڭ ئىختىيارلىقىدا بولىدىغان يېتەرلىك ئەمگەك كۈچىنى خالىغان ۋاقىتتا سېتىۋالغىلى بولمايدۇ، چۈنكى يېزا جامائەسىدە يەرگە ئومۇم ئىگىدارلىق قىلىش يولغا قويۇلغانلىقتىن، رۇسىيىنىڭ يېزا ئىگىلىك ئەمگەكچىلىرى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تېخى تامامەن ئاجرالغان ئەمەس، شۇڭا تېخى تامامەن «ئەركىن ياللانغۇچى ئىشچى» ئەمەس. ئەمما ئەركىن ياللانغۇچى ئىشچىنىڭ جەمئىيەت مىقياسىدا مەۋجۇت بولۇشى $G - W$، يەنى پۇلنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشى، پۇل كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالغا ئايلىنىشىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن كەم بولسا بولمايدىغان شەرت هېسابلىنىدۇ.

دېمەك، شۈبھىسىزكى، پۇل كاپىتال ئايلىنىشىنىڭ فورمۇلىسى بولغان $G - W \cdots P \cdots W' - G'$ پەقەت تەرەققىي تاپقان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدىلا، ئاندىن كاپىتال ئايلىنىشىنىڭ هەقىقىي شەكلى بولالايدۇ، چۈنكى ئۇ ياللانغۇچى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ جەمئىيەت مىقياسىدا مەۋجۇت بولۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش يۇقىرىدا كۆرگىنىمىزدەك، پەقەت تاۋار ۋە قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىش بىلەنلا چەكلەنمەيدۇ؛ ئۇ يەنە ياللانغۇچى ئىشچىلار سىنىپىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىپ ۋە بارغانسېرى زور كۆلەمدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىپ، مۇتلەق كۆپ ساندىكى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنى ياللانغۇچى ئىشچىلارغا ئايلاندۇرىدۇ. شۇڭا، ياللانغۇچى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ دائىم مەۋجۇت بولۇشى $G - W \cdots P \cdots W' - G'$ جەريانىنى ئورۇنداشنىڭ بىرىنچى شەرتى بولغانىكەن، بۇ فورمۇلا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدىكى كاپىتالنىمۇ، شۇ سەۋەبلىك ئىشلەپچىقىرىش

كاپىتالنىڭ ئايلىنىش شەكلىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

## Ⅱ . ئىككىنچى باسقۇچ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسى

بۇ يەردە تەكشۈرۈلىدىغان كاپىتال ئايلىنىشى پۇلنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشىدىكى ئوبوروت ھەرىكىتى $G - W$ دىن ، يەنى سېتىۋېلىشتىن باشلىنىدۇ . شۇڭا ، بۇ ئوبوروت چوقۇم تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشىدىن ئىبارەت تەتۈر فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش $W - G$ ئارقىلىق ، يەنى سېتىش ئارقىلىق تولۇقلىنىشى شەرت . لېكىن ، $G - W<^{A}_{Pm}$ نىڭ بىۋاسىتە نەتىجىسى پۇل شەكلى ئارقىلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ ئوبوروتىنىڭ تاماملىنىشى بولىدۇ . پۇل كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلانغانلىقى ئارقىسىدا ، كاپىتال قىممىتى بىر خىل ماددىي شەكىل ئالىدۇ ، بۇنداق شەكىل ئالغان كاپىتال قىممىتى داۋاملىق ئوبوروت قىلالمايدۇ ، بەلكى چوقۇم ئىستېمالغا كىرىدۇ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغا كىرىدۇ . ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىشلىتىلىشىدە ، ئەمگەك پەقەت ئەمگەك جەريانى ئارقىلىقلا رېئاللىشىدۇ . كاپىتالىست ئىشچىلارنى ئەمدى تاۋار ئورنىدا ساتالمايدۇ ، چۈنكى ئىشچىلار كاپىتالىستنىڭ قۇلى ئەمەس ، ئۇنىڭ ئۈستىگە كاپىتالىستنىڭ سېتىۋالغىنى پەقەت ئىشچىلارنىڭ بەلگىلىك ۋاقىت ئىچىدىكى ئەمگىكىنى ئىشلىتىشتىنلا ئىبارەت . يەنە بىر تەرەپتىن ، كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىدىن ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تاۋار ھاسىل قىلغۇچى ئامىل سۈپىتىدە پايدىلىنىدۇ . دېمەك ، ئىككىنچى باسقۇچقا كىرگەنلىك ، يەنى كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش



باسقۇچىغا كىرگەنلىك بىرىنچى باسقۇچنىڭ نەتىجىسىدۇر .

ھەرىكەت $G - W<^{A}_{Pm} \cdots P$ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، بۇنىڭدىكى كۆپ چېكىتلەر كاپىتال ئوبوروتىنىڭ ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىنى ، كاپىتالنىڭ ئايلىنىش جەريانى داۋاملىشۋېرىدىغانلىقىنى ، كاپىتال تاۋار ئوبوروتى ساھەسىدىن ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە كىرگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ . شۇڭا ، بىرىنچى باسقۇچ ، يەنى پۇل كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىشى پەقەت ئىككىنچى باسقۇچنىڭ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيە قىلىشىنىڭ باشلىنىشى ۋە ئالدىنقى باسقۇچى ، خالاس .

ھەرىكەت $G - W<^{A}_{Pm}$ نىڭ ئالدىنقى شەرتى شۇكى ، بۇ ھەرىكەتتى ئورۇندىغۇچى شەخسىي قىممەتنى مەلۇم ئىستېمال شەكلىدىلا باشقۇرۇپ بولماستىن ، بەلكى بۇ قىممەتكە پۇل شەكلىدىمۇ ئىگە بولىدۇ ، شۇڭا ئۇ پۇل ئىگىسىدۇر . لېكىن بۇ خىل ھەرىكەت دەل پۇل چىقىرىدىغان ھەرىكەت بولۇپ ، پۇل سەرپ قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كەلگەندە ، ئۇ ئاندىن يەنىلا پۇلنىڭ ئىگىسى بولالايدۇ . ھالبۇكى ، پۇل پەقەت تاۋارلار سېتىلىشى نەتىجىسىدىلا ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . دېمەك ، ئۇنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى بولۇشى بۇ خىل ھەرىكەتنىڭ ئالدىنقى شەرتى ھېسابلىنىدۇ .

$A - G$ . ياللانغۇچى ئىشچى ئەمگەك كۈچىنى سېتىش يولى بىلەنلا تىرىكچىلىك قىلىدۇ . ئەمگەك كۈچىنى ساقلاش ، يەنى ئىشچىنىڭ ئۆز - ئۆزىنى ساقلاپ قېلىشى ، ھەر كۈنى ئىستېمال قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ . شۇڭا ، ئۆز - ئۆزىنى ساقلاپ قېلىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان لازىمەتلىكلەرنى تەكرار سېتىۋېلىشى ، $W - G - W$ ياكى $A - G - W$ ھەرىكىتىنى تەكرارلىشى ئۈچۈن ، ئىشچىغا ھەربىر قىسقا مۇددەت

ئىچىدە بىر قېتىم ھەق تۆلەپ تۇرۇش كېرەك . شۇنىڭ ئۈچۈن ، كاپىتالىست پۇل كاپىتالىستى سۈپىتىدە ، ئۇنىڭ كاپىتالى بولسا پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە دائىم ياللانغۇچى ئىشچىغا قارىمۇقارشى تۇرۇشى شەرت . يەنە بىر تەرەپتىن ، كەڭ بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلار ، كەڭ ياللانغۇچى ئىشچىلار W — G — A ھەرىكىتىنى ئورۇندىيالىشى ئۈچۈن ، زۆرۈر بولغان تىرىكچىلىك ۋاستىلىرى سېتىۋېلىنىشى مۇمكىن بولغان شەكىلدە ، يەنى تاۋار شەكلىدە دائىم شۇلارغا قارىمۇقارشى تۇرۇشى لازىم . شۇڭا ، بۇ ھالەت مەھسۇلاتلارنىڭ تاۋار سۈپىتىدىكى ئوبوروتىنىڭ يۇقىرى دەرىجىدە تەرەققىي تېپىشىنى ۋە شۇ سەۋەبلىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كەڭ كۆلەمدە بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . ياللانما ئەمگەك ئاساسىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئومۇمىيۈزلۈك خاراكتېرگە ئىگە بولغاندا ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش مۇقەررەر ھالدا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك شەكلىگە ئايلىنىدۇ . تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئومۇمىيۈزلۈك خاراكتېرگە ئىگە بولسا ، ئۇ ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئېشىپ بېرىشىغا سەۋەب بولىدۇ . يەنى مۇئەييەن كاپىتالىست تەرىپىدىن تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنىڭ بارغانسېرى ئاجرىلىپ چىقىشىغا ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر - بىرىنى تولدۇرغۇچى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بارغانسېرى مۇستەقىل جەريانلارغا ئاجرىلىپ چىقىشىغا سەۋەب بولىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ، A — G قايسى دەرىجىدە تەرەققىي قىلسا ، G — Pm مۇ شۇ دەرىجىدە تەرەققىي قىلىدۇ ؛ يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش شۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى قىلغان تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتىن ئوخشاش كۆلەمدە ئاجرىلىپ چىقىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن



ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقارمايدىغان ، لېكىن ئۆزىنىڭ مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سېتىۋالىدىغان ھەربىر تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىغا قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئىختىيارىدىكى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىن پۈتۈنلەي ئاجرىلىپ كەتكەن ۋە مۇستەقىل ئىگىلىك باشقۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىن چىقىدۇ ، شۇ تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا تاۋار بولۇپ كىرىدۇ ، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئۇلارنى سېتىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ . تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماددىي شەرت - شارائىتى باشقا تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ مەھسۇلاتى سۈپىتىدە ، تاۋار سۈپىتىدە تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىغا بارغانسېرى كەڭ كۆلەمدە قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . كاپىتالىستمۇ پۇل كاپىتالىستى سۈپىتىدە ئوخشاش كۆلەمدە مەيدانغا كېلىشى شەرت ، باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ كاپىتالى پۇل كاپىتال سۈپىتىدە جەزمەن فۇنكسىيە قىلىشى كېرەك بولغان كۆلەم كېڭىيىدۇ .

يەنە بىر تەرەپتىن ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسىي شارائىتىنى ، ياللانغۇچى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەۋجۇت بولۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشمۇ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ پۈتۈنلەي كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ئۆتۈشىگە ياردەم بېرىدۇ . كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىش قانچىلىك تەرەققىي قىلسا ، ئۇ ئاساسلىقى ئۆز ئېھتىياجىنى بىۋاستە قاندۇرۇپ ، مەھسۇلاتنىڭ پەقەت ئوشۇق قىسمىنىلا تاۋارغا ئايلاندۇرىدىغان بارلىق كونا ئىشلەپچىقىرىش شەكلىنى شۇنچىلىك بۇزۇپ تاشلايدۇ ۋە يىمىرىدۇ . كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مەھسۇلات سېتىشنى

كىشىلەر ئەڭ كۆڭۈل بۆلىدىغان ئاساسلىق ئىش قىلىپ قويىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە، دەسلەپ ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئۆزىگە دەخلى قىلمىغاندەك بولۇپ تۇيۇلىدۇ، مەسىلەن، كاپىتالىستىك دۇنيا سودىسىنىڭ جۇڭگو، ھىندىستان، ئەرەب ئەللىرىدىكى خەلقلەرگە كۆرسەتكەن دەسلەپكى تەسىرى ئەنە شۇنداق بولغانىدى. لېكىن ئارقىدىنلا، كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىش قەيەردە يىلتىز تارتقان بولسا، شۇ يەردە تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ يا ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆز ئەمگىكىگە، يا پەقەت مەھسۇلاتنىڭ ئوشۇق قىسمىنىلا تاۋار سۈپىتىدە سېتىشقا ئاساسلانغان ھەممە شەكلىنى بۇزۇپ تاشلايدۇ. ئۇ ئالدى بىلەن تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ، ئاندىن پۈتۈن تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى تەدرىجىي ھالدا كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ئايلاندۇرىدۇ.[3]

ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قانداق ئىجتىمائىي شەكىلدە بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئەمگەكچى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىزچىل ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى بولىدۇ. لېكىن ھەر ئىككىسى بىر - بىرىدىن ئايرىلىپ تۇرغان ئەھۋالدا بولسا، مۇمكىنچىلىك جەھەتتىنلا ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن، ئۇلارنى بىرلەشتۈرۈش شەرت. ئىجتىمائىي تۈزۈلمىنىڭ تۈرلۈك ئىقتىسادىي دەۋرلىرى شۇ بىرلەشتۈرۈشنىڭ قانداق ئالاھىدە شەكىل ۋە ئۇسۇللار بىلەن ئىشقا ئاشۇرۇلۇشىغا قاراپ بىر - بىرىدىن پەرقلىنىدۇ. نۆۋەتتە، تەكشۈرۈلۈۋاتقان سورۇندا، ئەركىن ئىشچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن ئايرىلىپ قالغانلىقى ئالدىن مەلۇم بولغان چىقىش نۇقتىسىدۇر،

(3) يۇقىرىدىكىسى VII قولىيازما. تۆۋەندىكىسى VI قولىيازما.



ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئىشچى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ كاپىتالىستنىڭ قولىدا قانداق يول بىلەن ۋە قانداق شارائىتتا بىرلەشتۈرۈلگەنلىكىنى، يەنى كاپىتالىست كاپىتالىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش شەكلى سۈپىتىدە بىرلەشتۈرۈلگەنلىكىنى يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتتۇق. دېمەك، تاۋارنى ھاسىل قىلغۇچى ئادەم ئامىلى بىلەن ماددىي ئامىلىنىڭ شۇ يوسۇندا بىرلىشىپ كىرىدىغان رېئال جەريانى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزى كاپىتالنىڭ بىر خىل فۇنكسىيىسى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بولۇپ قالىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ خاراكتېرىنى بىز مەزكۇر ئەسەرنىڭ 1 - كىتابىدا تەپسىلىي شەرھلەپ ئۆتكەنىدۇق. تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچى ھەربىر كارخانا شۇنىڭ بىلەن بىللە ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپلاتاتسىيە قىلغۇچى كارخانىمۇ بولۇپ قالىدۇ؛ لېكىن پەقەت كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشلا دەۋر بۆلگۈچ ئېكسپلاتاتسىيە ئۇسۇلى بولالايدۇ، بۇ خىل ئېكسپلاتاتسىيە ئۇسۇلى ئۆزىنىڭ تارىخىي تەرەققىياتىدا ئەمگەك جەريانىنى ئۇيۇشتۇرۇپ ۋە تېخنىكىنى زور دەرىجىدە راۋاجلاندۇرۇپ بارغانلىقتىن، جەمئىيەتنىڭ پۈتكۈل ئىقتىسادىي قۇرۇلمىسىدا ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ ھەمدە ئۆزىدىن ئىلگىرى ئۆتكەن دەۋرلەرنىڭ ھەممىسىنى ناھايىتى ئارقىدا قالدۇرۇپ كېتىدىغان ئۇسۇل بولۇپ قالىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا قىممەت ھاسىل قىلىشتا، شۇنىڭدەك قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىشتا باشقا - باشقا رول ئوينىغانلىقتىن، ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدىمۇ بىر - بىرىدىن پەرقلىنىدۇ، چۈنكى بۇ ئىككىسى

ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ مەۋجۇت بولۇش شەكلىدۇر . ئىككىنچىدىن ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملىرى بولغان ئەنە شۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچى بىر - بىرىدىن يەنە مۇنداق پەرقلىنىدۇ : ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى كاپىتالىستنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا بولغاندا ، گەرچە ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ سىرتىدا بولسىمۇ ، يەنىلا شۇ كاپىتالىستنىڭ كاپىتالى بولىدۇ ، ئەمگەك كۈچى بولسا پەقەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىلا ئايرىم كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇش شەكلى بولىدۇ . ئەگەردە ئەمگەك كۈچى ئۇنى ساتقۇچى كىشىنىڭ ، يەنى ياللانغۇچى ئىشچىنىڭ قولىدا بولغاندىلا تاۋار بولىدىكەن ، ئۇنداقتا ، ئەكسىچە ئۇ ئۇنى سېتىۋالغۇچىنىڭ ، يەنى ئۇنىڭدىن ۋاقىتىنچە پايدىلىنىش ھوقۇقىنى ئۆز ئىختىيارىغا ئالغان كاپىتالىستنىڭ قولىغا ئۆتكەندىلا ، ئاندىن كاپىتال بولىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى مەۋجۇتلۇقىنىڭ شەخسىي شەكلى بولغان ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن ئۆزئارا بىرلىشىش ئىمكانىيىتىگە ئېرىشكەن چاغدىلا ، ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ماددىي فورماتسىيىسىگە ياكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىدۇ . شۇڭا ، ئىنسانلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ئەزەلدىن كاپىتال بولمىغىنىدەك ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىمۇ ئەزەلدىن كاپىتال ئەمەس . ئېنىق مىساللار پەقەت بەلگىلىك تارىخىي تەرەققىيات شارائىتىدا پۇل خاراكتېرىگە ، پۇل كاپىتالى خاراكتېرىگە كىرگىنىدەك ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىمۇ ئەنە شۇنداق تارىخىي تەرەققىيات شارائىتىدىلا مۇشۇنداق ئۆزگىچە ئىجتىمائىي خاراكتېرگە ئىگە بولىدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقاندا ، ئۆزىنىڭ



تەركىبىي قىسىملىرىنى سەرپ قىلىپ ، ئۇلارنى تېخىمۇ يۇقىرى قىممەتكە ئىگە بولغان مەھسۇلات مىقدارىغا ئايلاندۇرىدۇ . ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر ئەزاسى سۈپىتىدىلا رول ئوينىغانلىقى ئۈچۈن ، بۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىنى شۇ مەھسۇلاتنى ھاسىل قىلغۇچى ئامىللارنىڭ قىممەت ئېشىندىسىدىن ئاشۇرۇۋېتىدۇ ، مەھسۇلاتنىڭ بۇ ئارتۇقچە قىممىتى كاپىتالنىڭ مېۋىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . ئەمگەك كۈچىنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى كاپىتال ئۈچۈن ھەقسىز ئەمگەكتۇر ، شۇڭا ، بۇ ئەمگەك كاپىتالىستقا قوشۇمچە قىممەت ، يەنى كاپىتالىست ھېچقانداق قىممەتداش نەرسە تۆلىمەيدىغان قىممەت يارىتىپ بېرىدۇ . دېمەك ، مەھسۇلات تاۋارلا ئەمەس ، بەلكى قوشۇمچە قىممەتكە ھامىلدار بولغان تاۋاردۇر . تاۋارنىڭ قىممىتى = P + M بولىدۇ ، يەنى شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتى P بىلەن شۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىن ھاسىل قىلىنغان قوشۇمچە قىممەت M نىڭ قوشۇلمىسىغا تەڭ بولىدۇ . بۇ بىر تاۋار 10 مىڭ قاداق يىپ ، بۇ يىپنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى 372 فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلايلى ، بۇنىڭغا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى 50 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . يىپ ئىگىرىش ئىشچىلىرى يىپ ئىگىرىش جەريانىدا ئۆزلىرىنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى 372 فوند ستېرلىڭنى يىپقا كۆچۈرىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، يەنە ئۆزلىرى سەرپ قىلغان ئەمگەككە تەڭ كېلىدىغان يېڭى قىممەت يىسلەن ، مەسىلەن ، 128 فوند ستېرلىڭ بىلەن تەمىنلەيدۇ . دېمەك ، 10 مىڭ قاداق يىپ 500 فوند ستېرلىڭنىڭ نامايەندىسى

بولىدۇ .

## III . ئۈچىنچى باسقۇچ W′ — G′

كۆپەيگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدىن بىۋاسىتە ھاسىل قىلىنغان فۇنكسىيىلىك مەۋجۇت شەكلى بولغان تاۋار **تاۋار كاپىتال** بولىدۇ . ئەگەر تاۋار ئىشلەپچىقىرىش پۈتۈن جەمئىيەت مىقياسىدا كاپىتالىستىك ئۇسۇل بويىچە ئېلىپ بېرىلسا ، ئۇ ھالدا ھەربىر تاۋار ئۇنىڭ چۆيۈن ياكى بىريۇسسېل چىلتەكلىرى ، سۇلفات كىسلاتاسى ياكى سىگارت بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، باشتىلا تاۋار كاپىتالىنىڭ ئامىلى بولىدۇ . كاپىتال توپىمغا كەلسەك ، ئۇلارنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى ئوخشاش بولمىغانلىقتىن ، قايسى خىل تاۋارنىڭ كاپىتال بولۇش دەرىجىسىگە كۆتۈرۈلۈشى ۋە قايسى خىللىرىنىڭ ئاددىي تاۋار قاتارىغا كىرگۈزۈلۈشى چىگىش ئىقتىسادشۇناسلىق ئىلمى ئۆزى كەلتۈرۈپ چىقارغان كۈلكىلىك قىيىنچىلىقتىن ئىبارەت ، خالاس .

كاپىتال تاۋار شەكلىدە بولغاندا تاۋار فۇنكسىيىسىنى ئورۇندىشى لازىم . كاپىتالنى تەشكىل قىلىدىغان بۇيۇملار ئەسلىدىلا بازار ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىلغان بولۇپ ، چوقۇم سېتىلىشى ، پۇلغا ئايلاندۇرۇلۇشى ، يەنى W — G ھەرىكىتى ئورۇندىلىشى كېرەك .

كاپىتالىستنىڭ تاۋىرى 10 مىڭ قاداق يىپتىن ئىبارەت دەپ پەرەز قىلايلى . ئەگەردە ئىگىرىش جەريانىدا قىممىتى 372 فوند ستېرلىڭ بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سەرپ قىلىنىپ ، 128 فوند ستېرلىڭلىق يېڭى قىممەت ھاسىل قىلىنغان بولسا ، ئۇ ھالدا يىپنىڭ قىممىتى 500 فوند ستېرلىڭلىق قىممەتكە باراۋەر



بولىدۇ . بۇ قىممەت يىپنىڭ شۇ ھېسابتىكى باھاسىدا ئىپادىلىنىدۇ . بۇ باھا سېتىش ۋاستىسى بىلەن W — G ئارقىلىق رېئاللىشىدۇ . تاۋار ئوبوروتىنىڭ مۇشۇ ئاددىي شەكلىنى بىرلا ۋاقىتتا بىر خىل كاپىتال فۇنكسىيىسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدىغان نەرسە نېمە ؟ بۇ ھەرىكەتنىڭ ئىچكى قىسمىدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ : تاۋارنىڭ ئىستېمال خاراكتېرىدە ئۆزگىرىش بولمايدۇ ، چۈنكى تاۋار ئىستېمال بۇيۇمى سۈپىتىدە سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ ؛ تاۋارنىڭ قىممىتىدىمۇ ئۆزگىرىش بولمايدۇ ، چۈنكى بۇ قىممەتتە ھېچقانداق مىقدار ئۆزگىرىشى بولمايدۇ ، پەقەت شەكىل ئۆزگىرىشىلا بولىدۇ . بۇ قىممەت ئاۋۋال يىپتا ئىدى ، ئەمدى پۇلدىدۇر . شۇڭا ، بىرىنچى باسقۇچ G — W بىلەن ئەڭ ئاخىرقى باسقۇچ W — G ئوتتۇرىسىدا بىر خىل ماھىيەتلىك پەرق كېلىپ چىقىدۇ . بىرىنچى باسقۇچ G — W دا ئالدىن تۆلەنگەن پۇل پۇل كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە قىلىدۇ ، چۈنكى ئۇ ئوبوروت ئارقىلىق ئۆزىگە خاس ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولغان تاۋارلارغا ئايلىنىدۇ . ئاخىرقى باسقۇچ W — G دا ، تاۋار كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە قىلىش خاراكتېرىنى ئوبوروتنى باشلاشتىن ئىلگىرىلا ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تەييار ھالدا ئېلىپ كەلگەنلىكى ئۈچۈنلا ، كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە قىلالايدۇ . ئىگىرىش ئىشچىلىرى ئىگىرىش جەريانىدا 128 فوند ستېرلىڭلىق قىممەت يارىتىدۇ . مەسىلەن ، بۇنىڭ ئىچىدە 50 فوند ستېرلىڭى كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلغان قىممەتداش نەرسە دەپ قارىسا ، 78 فوند ستېرلىڭى (ئەمگەك كۈچىنىڭ ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى 156 % بولىدۇ ) قوشۇمچە قىممەتنى شەكىللەندۈرىدۇ . شۇڭا ، 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ قىممىتى ، بىرىنچىدىن ، خورىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى P نىڭ قىممىتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ،

بۇنىڭ ئىچىدە ئۆزگەرمەس قىسىم = 372 فوند ستېرلىڭ، ئۆزگىرىشچان قىسىم = 50 فوند ستېرلىڭ، ئىككىسىنىڭ يىغىندىسى = 422 فوند ستېرلىڭ، = 8440 قاداق يىپ بولىدۇ. لېكىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى $P$ نىڭ قىممىتى $W$ غا، شەكىللىنىش ئامىلىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر بولىدۇ، يەنى $W - G$ باسقۇچىدا ساتقۇچىنىڭ قولىدىكى بىلەن كاپىتالىستنىڭ قارىمۇقارشى تاۋىرىنىڭ قىممىتى بولىدۇ. — ئىككىنچىدىن، بۇ يىپنىڭ قىممىتى يەنە 1560 قاداق يىپقا تەڭ بولغان 78 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. دېمەك، 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ قىممىتى بولۇپ ئىپادىلەنگەن $W + \triangle W$ $W =$ بولىدۇ. $W$ غا $W$ نىڭ كۆپەيگەن مىقدارى (= 78 فوند ستېرلىڭ) قوشۇلىدۇ. بىز بۇ كۆپەيگەن مىقدارنى $w$ دەپ ئاتايمىز. چۈنكى ئەمدى $w$ بىلەن ئەسلىدىكى قىممەت $W$ ئوخشاش بىر تاۋار شەكلىدە تۇرىدۇ. 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ قىممىتى — 500 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ، يەنى $W' = W + w =$ بولىدۇ. 10 مىڭ قاداق يىپ قىممىتىنىڭ ئىپادىسى بولغان $W$ نى $W'$ غا ئايلاندۇرغىنى ئۇنىڭ مۇتلەق قىممەت مىقدارى (500 فوند ستېرلىڭ) ئەمەس، چۈنكى ئۇنىڭ مۇتلەق قىممەت مىقدارىمۇ باشقا ھەرقانداق بىر تاۋار مىقدارىنىڭ قىممەت ئىپادىسى بولغان باشقا ھەرقانداق بىر $W$ غا ئوخشاش، تاۋاردا بويۇمغا ئايلاندۇرۇلغان ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. بۇ $W$ نى $W'$ غا ئايلاندۇرغىنى ئۇنىڭ نىسپىي قىممەت مىقدارى، ئۇنىڭ ئۇنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان كاپىتال $P$ نىڭ قىممىتىگە نىسبەتەن ئېيتىلغان قىممەت مىقدارىدۇر. بۇ قىممەت مىقدارى ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىدا سەرپ قىلىنغان كاپىتال قىممىتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى



لەنمىلىگەن قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇنىڭ قىممىتى بۇ كاپىتال قىممەتتىن چوڭ بولۇپ، ئەنە شۇ قوشۇمچە قىممەت $w$ ئارتۇق. 10 مىڭ قاداق يىپ قوشۇمچە قىممەت قوشۇلۇپ ئاشقان كاپىتال قىممەتنىڭ ھامىلىدۇر، شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ مەھسۇلى سۈپىتىدە شۇنداق ھامىللىق رولىنى ئوينايدۇ. $W'$ قىممەتلەر مۇناسىۋىتىنى، تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتى بىلەن ئۇنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان كاپىتال قىممىتىنىڭ مۇناسىۋىتىنى ئىپادىلەيدۇ، يەنى ئۆز قىممىتىنىڭ كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتتىن تەشكىل تاپىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. 10 مىڭ قاداق يىپ تاۋار كاپىتالىدۇر، $W'$ دۇر، ئۇ پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى $P$ نىڭ باشقا شەكىلگە ئايلىنىش فورمىسى بولغانلىقى ئۈچۈنلا، ئەسلىدە شۇ يەككە كاپىتالنىڭ ئايلىنىشىدا مەۋجۇت بولىدىغان ياكى ئۆز كاپىتالى بىلەن يىپ ئىشلەپچىقارغان كاپىتالىست ئۈچۈنلا مەۋجۇت بولىدىغان ئالاقىدار تاۋار كاپىتالىدۇر. شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، قىممەت ھامىلى بولغان ئەنە شۇ 10 مىڭ قاداق يىپنى بىرەر تاشقى مۇناسىۋەت ئەمەس، بەلكى پەقەت ئىچكى مۇناسىۋەتلا تاۋار كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ؛ ئەنە شۇ 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ كاپىتالىستىك تۇغما دېغى ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ مۇتلەق مىقدارىدا ئەمەس، بەلكى نىسپىي مىقدارىدىدۇر، يەنى يىپنىڭ ئۆز ئىچىدە بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى بولغان قىممەتكە نىسبەتەن شۇ يىپ ئىگە بولغان قىممەتنىڭ مىقدارىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ 10 مىڭ قاداق يىپ ئۆز قىممىتى بويىچە 500 فوند ستېرلىڭغا سېتىلسا، بۇ ئوبوروت ھەرىكىتى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ تەكشۈرۈشى بويىچە $W - G$، ئوخشاش بىر قىممەتنىڭ پەقەت تاۋار شەكلىدىن

پۇل شەكلىگە ئايلىنىشىلا بولىدۇ. لېكىن شۇ ھەرىكەت مۇشۇ ئايرىم كاپىتال ئايلىنىشىنىڭ ئالاھىدە باسقۇچى سۈپىتىدە، تاۋارغا كىرگەن 422 فوند ستېرلىڭ كاپىتال قىممىتىنىڭ + شۇ تاۋارغا كىرگەن 78 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ رېئاللىشىشىدۇر، دېمەك $G'$ — $W'$ دۇر، تاۋار كاپىتالىنىڭ تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ئايلىنىشىدۇر.(4)

ئەمدى $W'$ نىڭ فۇنكسىيىسى بارلىق تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ فۇنكسىيىسى بولىدۇ: پۇلغا ئايلىنىدۇ، سېتىلىدۇ، ئوبوروت باسقۇچى بولغان $G$ — $W$ نى ئورۇندايدۇ. كۆپەيگەن كاپىتال ئەمدى تاۋار كاپىتال شەكلىدە قېلىپ، بازاردا تۇرۇپ قالسىلا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىمۇ توختاپ قالىدۇ. بۇ كاپىتال مەھسۇلات ھاسىل قىلغۇچى ئامىل سۈپىتىدىمۇ، قىممەت ھاسىل قىلغۇچى ئامىل سۈپىتىدىمۇ رول ئوينىمايدۇ. كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ تاۋار شەكلىدىن چىقىپ پۇل شەكلىگە كىرىش سۈرئىتى، يەنى سېتىلىش سۈرئىتى ئوخشاش بولمىغانلىقتىن، شۇ كاپىتال شەكلىنىڭ ھەم مەھسۇلات، ھەم قىممەت ھاسىل قىلغۇچى ئامىل سۈپىتىدە ئوينايدىغان رولىمۇ ئىنتايىن پەرقلىق بولىدۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمىمۇ شۇنىڭغا قاراپ كېڭىيىدۇ ياكى تارىيىدۇ. بىرىنچى كىتابتا بەلگىلىك مىقداردىكى كاپىتالنىڭ قانچىلىك رول ئوينايدىغانلىقى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ھەر خىل يوشۇرۇن كۈچ تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ خىل يوشۇرۇن كۈچ بەلگىلىك دەرىجىدە كاپىتالنىڭ قىممەت مىقدارى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولىدۇ [27] دەپ كۆرسەتكەنىدۇق.

(4) يۇقىرىقىسى VI قوليازما. تۆۋەندىكىسى V قوليازما.



بۇ يەردە شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىزكى، ئوبوروت جەريانى كاپىتالنىڭ رولىغا، ئۇنىڭ كۆپىيىشى ۋە كېمىيىشىگە تەسىر كۆرسىتىدىغان، كاپىتالنىڭ قىممەت مىقدارى بىلەن ئالاقىسى بولمىغان يېڭى يوشۇرۇن كۈچلەرگە تۈرتكە بولىدۇ.

كۆپەيگەن كاپىتالنىڭ نامايەندىسى بولغان تاۋار مىقدارى $W'$ ئۆزىنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىشى بولغان $G'$ — $W'$ نىمۇ تولۇق ئورۇندىشى شەرت. سېتىلىدىغان تاۋارنىڭ مىقدارى بۇ يەردە ھەل قىلغۇچ نەرسە بولۇپ قالىدۇ. ئايرىم تاۋار پەقەت ئومۇمىي مىقدارنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان قىسمى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. 10 مىڭ قاداق يىپتا 500 فوند ستېرلىڭلىق قىممەت مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئەگەر كاپىتالىست 372 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى 7440 قاداق يىپنىلا ساتالىسا، ئۇ ئۆزىنىڭ دائىمىي كاپىتالىنىڭ قىممىتىنىلا، يەنى سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنىلا قاپلىيالىغان بولىدۇ؛ ئەگەر ئۇ 8440 قاداق يىپنى ساتسا، ھەممە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قىممەت مىقدارىنىلا قاپلىغان بولىدۇ. ئۇ قوشۇمچە قىممەتنى رېئاللاشتۇرۇش ئۈچۈن چوقۇم كۆپرەك سېتىشى لازىم؛ ئۇ 78 فوند ستېرلىڭ (1560 قاداق يىپقا باراۋەر)لىق ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەتنى رېئاللاشتۇرۇش ئۈچۈن، چوقۇم 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ ھەممىسىنى سېتىشى كېرەك. شۇڭا ئۇ 500 فوند ستېرلىڭ پۇلدىن ئاران ئۆزى ساتقان تاۋارغا باراۋەر بولغان قىممەتكە ئېرىشىدۇ؛ ئۇنىڭ ئوبوروت داۋامىدا قىلغان سودىسى پەقەتلا ئاددىي ھالدىكى $G$ — $W$ دىن ئىبارەت. ئەگەر ئۇ ئىشچىغا 50 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، بەلكى 64 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى تارقىتىپ بەرسە، ئۇ ھالدا ئۇ ئېرىشىدىغان قوشۇمچە قىممەت 78 فوند ستېرلىڭ بولماستىن، پەقەت 64 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ،

ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش دەرىجىسى 156% بولماستىن، 100% بولىدۇ؛ لېكىن ئۇنىڭ يىپىنىڭ قىممىتى يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ، پەقەت يىپىنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئۆزگىرىدۇ. ئوبوروت ھەرىكىتى $G — W$ دىكى 10 مىڭ قاداق يىپ يەنىلا 500 فوند ستېرلىڭلىق قىممەت بويىچە سېتىلىدۇ. $W' = W + w$ (= 78 فوند ستېرلىڭ + 422 فوند ستېرلىڭ). — W نىڭ قىممىتى P نىڭ قىممىتىگە ياكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر بولىدۇ، بۇ ئۆز نۆۋىتىدە ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنى سېتىۋېلىشتىكى $G — W$ ھەرىكىتىدە ئالدىن تۆلەنگەن G نىڭ قىممىتىگىمۇ باراۋەر بولىدۇ؛ بىز كەلتۈرگەن مىسال بويىچە ئېيتقاندا، 422 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ. ئەگەر تاۋارنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ئۆز قىممىتى بويىچە سېتىلسا، ئۇ ھالدا W بولسا 422 فوند ستېرلىڭغا، w بولسا 78 فوند ستېرلىڭغا، يەنى قوشۇمچە مەھسۇلات بولغان 1560 قاداق يىپنىڭ قىممىتىگە تەڭ بولىدۇ. ئەگەر پۇل بىلەن ئىپادىلەنگەن w نى g بىلەن كۆرسەتسەك، ئۇ ھالدا $W' — G' = (W + w) — (G + g)$ بولىدۇ، دېمەك، $G — W \cdots P \cdots W' — G'$ شەكلىدىكى بۇ ئايلىنىشنى تەپسىلىي ئىپادىلىسەك، ئۇنىڭ $G — W<^{A}_{Pm} \cdots P \cdots (W + w) — (G + g)$ شەكلى بولىدۇ.

كاپىتالىست بىرىنچى باسقۇچتا ئىستېمال بۇيۇملىرىنى تاۋار بازىرىنىڭ ئۆزىدىن ۋە ئەمگەك بازىرىدىن ئالىدۇ؛ ئۈچىنچى باسقۇچتا تاۋارلارنى قايتىدىن چىقىرىدۇ، لېكىن **بىرلا** بازارغا، تاۋارلار بازىرىنىڭ ئۆزىگە چىقىرىدۇ. ھالبۇكى، ئۇ كېيىن ئۆز تاۋىرى ئارقىلىق بازاردىن دەسلەپ شۇ بازارغا چىقارغان



قىممىتىدىن ئارتۇق تاۋار قىممەت ئالىدىكەن، بۇنىڭ سەۋەبى پەقەت شۇنىڭدىكى، ئۇ بازارغا دەسلەپ ئۆزى ئالغان تاۋار قىممىتىدىن ئارتۇق تاۋار قىممىتى چىقىرىدۇ. ئىلگىرى ئۇ بازارغا G قىممىتىنى چىقىرىپ، ئۇنىڭغا تەڭ بولغان W قىممىتىنى ئالدى؛ ھازىر $W + w$ نى چىقىرىپ، ئۇنىڭغا تەڭ بولغان $G + g$ قىممىتىنى ئالىدۇ. — بىز كەلتۈرگەن مىسالدا Gنىڭ ئۆزى 8440 قاداق يىپنىڭ قىممىتىگە باراۋەر ئىدى؛ لېكىن ئۇ بازارغا 10 مىڭ قاداق يىپ چىقارماقتا، دېمەك، ئۇ بازارغا ئۆزى بازاردىن ئالغان قىممەتتىن ئارتۇق قىممەت بەردى. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇنىڭ مانا شۇ كۆپەيگەن قىممەتنى بازارغا چىقىرالىشىدىكى سەۋەب پەقەت شۇكى، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئەمگەك كۈچىنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش يولى بىلەن (مەھسۇلاتنىڭ مەلۇم ئۈلۈشى سۈپىتىدە قوشۇمچە مەھسۇلاتتا ئىپادىلەنگەن) قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلدى. بۇ تاۋار مىقدارى پەقەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ مەھسۇلى بولغىنى ئۈچۈنلا تاۋار كاپىتالدۇر، كۆپەيگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ ھامىلىدۇر. ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىمۇ، قوشۇمچە قىممىتىمۇ $W' — G'$ ھەرىكىتى ئارقىلىق رېئاللىشىدۇ. ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىمۇ، قوشۇمچە قىممىتىمۇ تاۋار ئومۇمىي مىقدارىنىڭ بىرنەچچە قېتىم سېتىلىشىدا ياكى ئەينى ۋاقىتتا بىر يولىلا سېتىلىشىدا رېئاللىشىدۇ، $W' — G'$ شەكلىدە ئىپادىلىنىدۇ. لېكىن ئوبوروت ھەرىكىتى $W' — G'$ كاپىتال قىممەت بىلەن قوشۇمچە قىممەت ئۈچۈن ئوخشاش بولمايدۇ: بۇ ھەرىكەت ئۇلارنىڭ ھەربىرىنىڭ ئوبوروتىنىڭ ئوخشاش بولمىغان باسقۇچىغا، ئۇلارنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە بېسىپ ئۆتىدىغان شەكىل ئۆزگىرىش

تەرتىپىنىڭ ئوخشاش بولمىغان باسقۇچىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. قوشۇمچە قىممەت w پەقەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىلا ۋۇجۇدقا كەلگەن. دېمەك ئۇ تاۋار بازىرىغا بىرىنچى قېتىم چىقىدۇ ھەم چىققان تەقدىردىمۇ ئەينەن تاۋار شەكلىدە چىقىدۇ؛ تاۋار شەكلى ئۇنىڭ بىرىنچى ئوبوروت شەكلىدۇر، شۇڭا g — w ھەرىكىتى ئۇنىڭ بىرىنچى ئوبوروت شەكلىدۇر ياكى ئۇنىڭ بىرىنچى شەكىل ئۆزگىرىشىدۇر، شۇ سەۋەبلىك بۇ شەكىل ئۆزگىرىشىنى قارىمۇقارشى ئوبوروت ھەرىكىتى ياكى قارىمۇقارشى شەكىل ئۆزگىرىشى w — g ۋاسىتىسى بىلەن تولدۇرۇش كېرەك بولىدۇ.(5)

كاپىتال قىممەت W نىڭ ئوخشاش بىر ئوبوروت ھەرىكىتى $W' — G'$ دا قىلىنىدىغان ئوبوروتى بولسا بۇنداق ئەمەس. بۇ ئوبوروت ھەرىكىتى كاپىتال قىممەت ئۈچۈن ئوبوروت ھەرىكىتى $G — W$ بولۇپ، بۇنىڭدىكى $W = P$ غا، دەسلەپ ئالدىن تۆلەنگەن G غا باراۋەر بولىدۇ. كاپىتال قىممەت ئۆزىنىڭ بىرىنچى ئوبوروت ھەرىكىتىنى G سۈپىتىدە، پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە باشلايدۇ ۋە $G — W$ ھەرىكىتى ۋاسىتىسى بىلەن يەنە شۇ شەكىلگە قايتىدۇ؛ دېمەك ئۇ ئوبوروتنىڭ (1) $G \quad W$ ۋە (2) $W — G$ دىن ئىبارەت قارىمۇقارشى ئىككى باسقۇچىدىن ئۆتۈپ، يەنە شۇ ئايلىنىش جەريانىنى يېڭىۋاشتىن باشلىيالايدىغان شەكىلگە كىرىدۇ. بۇ، قوشۇمچە قىممەت ئۈچۈن تاۋار شەكلىنىڭ پۇل شەكلىگە بىرىنچى قېتىم ئايلىنىشى بولسا، كاپىتال قىممەت

(5) بىز كاپىتال قىممەت بىلەن قوشۇمچە قىممەتنى قانداق ئۇسۇل بىلەن ئايرىشىمىزدىن قەتئىينەزەر، بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنىنىڭ ھەممىسى باب كېلىدۇ. 10 مىڭ قاداق يىپ 1560 قاداق يىپ (= 78 فوند ستېرلىڭ)قا باراۋەر قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالسا، بىر قاداق يىپ (= بىر شىللىڭ) 2.496 ئۇنسىيە (= 1.872 پېنس)گە باراۋەر قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.



ئۈچۈن ئۇنىڭ دەسلەپكى پۇل شەكلىگە قايتىشى ياكى قايتىدىن ئايلىنىشى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

پۇل كاپىتال $G — W< {A \atop Pm}$ ۋاسىتىسى ئارقىلىق تەڭ قىممەتتىكى تاۋار سومىسى A ۋە Pm غا ئايلاندۇرۇلىدۇ. بۇ تاۋارلار ئەمدى تاۋار بولۇپ، يەنى سېتىلىدىغان بۇيۇم بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىمەيدۇ. ئەمدى ئۇلارنىڭ قىممىتى كاپىتالىستنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى P نىڭ قىممىتى سۈپىتىدە، شۇ تاۋارلارنى سېتىۋالغان كىشىنىڭ، ھېلىقى كاپىتالىستنىڭ قولىدا بولىدۇ. ئۇلار P فۇنكسىيىسىدە، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىدا ماددىي جەھەتتىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن پەرقلىنىدىغان يېڭى بىر خىل تاۋارغا، يىپقا ئايلىنىدۇ ۋە بۇ يىپتا ئۇلارنىڭ قىممىتى ساقلىنىپلا قالماستىن، بەلكى كۆپىيىپ، 422 فوند ستېرلىڭدىن 500 فوند ستېرلىڭغا يېتىدۇ. بىرىنچى باسقۇچ $G — W$ دا بازاردىن ئېلىنغان تاۋارلار ئەنە شۇ رېئال فورماتسىيە ئۆزگىرىشى ئارقىلىق ھەم ماددىي جەھەتتىن، ھەم قىممىتى جەھەتتىن ئەنە شۇ تاۋارلاردىن پەرقلىنىدىغان تاۋارغا ئالماشتۇرۇلىدۇ. بۇ تاۋارلار ئەمدى چوقۇم تاۋار بولۇپ فۇنكسىيە قىلىشى، پۇلغا ئايلاندۇرۇلۇشى ۋە سېتىلىشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى پەقەت كاپىتال قىممىتىنىڭ ئوبوروت جەريانىدىكى ئۈزۈلۈشىنىلا كۆرسىتىدۇ، بۇنىڭدىن بۇرۇن كاپىتال قىممەت پەقەت ئوبوروت جەريانىنىڭ بىرىنچى باسقۇچى $G — W$ نىلا بېسىپ ئۆتكەنىدى. W دا ماددىي جەھەتتىن ۋە قىممەت جەھەتتىن ئۆزگىرىش بولغاندىن كېيىن، كاپىتال قىممەت ئىككىنچى باسقۇچ، يەنى ئاخىرقى باسقۇچ $W — G$ نى بېسىپ ئۆتىدۇ. لېكىن ئەگەر كاپىتال قىممەت ئۆزى ئايرىم تەكشۈرۈلىدىغان بولسا، ئىشلەپچىقىرىش

جەرياندا بۇ كاپىتال قىممەتنىڭ پەقەت ئىستېمال شەكلىلا ئۆزگەرگەن بولىدۇ. ئۇ ئىلگىرى 422 فوند ستېرلىڭ قىممەت سۈپىتىدە A دا ۋە Pm دە مەۋجۇت ئىدى. ئەمدى بولسا 422 فوند ستېرلىڭ قىممەت سۈپىتىدە 8440 قاداق يىپتا مەۋجۇت بولىدۇ. شۇڭا، ئەگەر بىز قوشۇمچە قىممەتتىن ئاجرالغان ھالدا ئېلىنغان كاپىتال قىممەتنىڭ ئوبوروت جەريانىنىڭ پەقەت ئىككى باسقۇچىنىلا تەكشۈرسەك، ئۇ ھالدا كاپىتال قىممەت (1) G — W دىن ۋە (2) W — G دىن ئۆتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە، بۇ يەردىكى ئىككىنچى W ئۆزگەرگەن ئىستېمال شەكلى بولسىمۇ، لېكىن بىرىنچى W قانچىلىك قىممەتكە ئىگە بولسا، ئۇمۇ شۇنچىلىك قىممەتكە ئىگىدۇر، شۇڭا G — W — G دۇر. مەزكۇر ئوبوروت شەكلىدە تاۋار قارىمۇقارشى يۆنىلىشتە ئىككى قېتىم ئورۇن ئالماشقاچقا، يەنى پۇلدىن تاۋارغا ۋە تاۋاردىن پۇلغا ئالماشقاچقا، پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت مۇقەررەر يوسۇندا ئۆزىنىڭ پۇل شەكلىگە قايتىپ كېلىدۇ: قايتىدىن پۇلغا ئايلىنىدۇ.

ئوخشاش بىر ئوبوروت ھەرىكىتى بولغان W′ — G′ پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتى ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئىككىنچى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى، يەنى ئاخىرقى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى ھېسابلىنىدۇ، پۇل شەكلىگە قايتىپ كېلىدۇ؛ ھالبۇكى بىرلا ۋاقىتتا تاۋار كاپىتالغا سىڭگەن ھەمدە تاۋار كاپىتالى ئارقىلىق پۇل شەكلىگە ئايلىنىپ رېئاللاشقان قوشۇمچە قىممەت ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، بۇ بىرىنچى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى، تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ئۆزگىرىشى، W — G بولۇشى، بىرىنچى ئوبوروت باسقۇچى ھېسابلىنىدۇ.



شۇڭا، بۇ يەردىكى مۇنداق ئىككى نۇقتىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەك. بىرىنچى، كاپىتال قىممىتىنىڭ ئاخىرقى ھېسابتا قايتىدىن ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى پۇل شەكلىگە ئايلىنىشى تاۋار كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىدۇر. ئىككىنچى، بۇنداق فۇنكسىيىگە قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىرىنچى شەكىل ئۆزگىرىشى، يەنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئەسلىدىكى تاۋار شەكلىدىن پۇلغا ئايلىنىشى سىڭگەن بولىدۇ. دېمەك، بۇ يەردە پۇل شەكلى قوش رول ئوينايدۇ. بىر تەرەپتىن، ئۇ ئىلگىرى پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ قايتما شەكلى بولىدۇ، يەنى بۇ جەريان باشلانغان چاغدىكى قىممەت شەكلىگە قايتىپ بارىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇ يەنە ئىلگىرى تاۋار شەكلىدە ئوبوروتقا قاتناشقان قىممەتنىڭ بىرىنچى ئايلىنىش شەكلى بولىدۇ. ئەگەر تاۋار كاپىتالىنى شەكىللەندۈرگەن تاۋار بۇ يەردە پەرەز قىلغىنىمىزدەك ئۆزلىرىنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىلسا، ئۇنداقتا W + w بۇ يەردە تەڭ قىممەتتىكى G + g غا ئايلىنىدۇ. رېئاللاشقان تاۋار كاپىتال ھازىر G + g (422 فوند ستېرلىڭ + 78 فوند ستېرلىڭ = 500 فوند ستېرلىڭ) شەكلىدە كاپىتالىستنىڭ قولىدا ساقلانغان بولىدۇ. كاپىتال قىممەت بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەممىسى ھازىر پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، شۇڭا ھەر ئىككىسى ئادەتتىكى قىممەتداش نەرسە شەكلىدە تۇرىدۇ.

دېمەك، كاپىتال قىممەت جەريان ئاخىرلاشقاندا يەنە ئۆزىنىڭ جەريانغا كىرگەن ۋاقىتتىكىگە ئوخشاش شەكىلدە بولىدۇ، شۇڭا يېڭىۋاشتىن پۇل كاپىتال سۈپىتىدە بۇ جەرياننى باشلايدۇ ۋە تاماملايدۇ. بۇ جەرياننىڭ باشلىنىش شەكلى بىلەن ئاخىرلىشىش شەكلىنىڭ ھەممىسى پۇل شەكلىدە (G) بولغاچقا، بىز بۇ ئايلىنىش جەريانىنىڭ شەكلىنى پۇل كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشى دەپ

ئاتايمىز . ئاخىرلاشقان ۋاقىتتا يۈز بەرگەن ئۆزگىرىش ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ شەكلى بولماستىن ، بەلكى ئۇنىڭ مىقدارى بولىدۇ .

$G + g$ مۇئەييەن مىقدارنىڭ پۇل سوممىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ، مىسالىمىز بويىچە ئېيتقاندا ، 500 فوند ستېرلىڭ دېمەكتۇر . لېكىن ، كاپىتالنىڭ ئايلىنىش نەتىجىسى ، رېئاللاشقان تاۋار كاپىتال بولۇش سۈپىتى بىلەن ، بۇ پۇل سوممىسىغا كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەت سىڭگەن بولىدۇ . يەنە كېلىپ ئۇلار يىپتىكىگە ئوخشاش گىرەلىشىپ كەتكەن بولماستىن ، تەڭداش تۇرغان بولىدۇ . ئۇلارنىڭ رېئاللىشىشى بۇ ئىككىسىنى مۇستەقىل پۇل شەكلىگە ئىگە قىلىدۇ . بۇ پۇل سوممىسىنىڭ $\frac{211}{250}$ ى 422 فوند ستېرلىڭنىڭ كاپىتال قىممىتىدۇر ، $\frac{39}{250}$ ى 78 فوند ستېرلىڭنىڭ قوشۇمچە قىممىتىدۇر . تاۋار كاپىتالنىڭ رېئاللىشىشى پەيدا قىلغان بۇنداق ئايرىلىش شەكىل جەھەتتىكى ئەھمىيىتى بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ (بۇ نۇقتا ئۈستىدە هازىرلا توختالمىمىز) . ئۇ يەنە كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا مۇھىم رول ئوينايدۇ ، بۇنىڭدا g نىڭ G) غا پۈتۈنلەي ، قىسمەن قوشۇلۇشى ياكى پەقەتلا قوشۇلماسلىقىغا قاراش كېرەك ، يەنى ئۇنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ تەشكىلىي قىسمى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى داۋاملىق يۈرگۈزۈش - يۈرگۈزمەسلىكىگە قاراش كېرەك . g بىلەن G باشتىن كەچۈرىدىغان ئوبوروت تامامەن ئوخشاش بولمىسىمۇ بولىدۇ .

$G'$ دا كاپىتال قايتىدىن ئۇنىڭ ئىلگىرىكى شەكلى بولغان G غا ، يەنى پۇل شەكلىگە قايتىپ كېلىدۇ ؛ لېكىن بۇ چاغدا ئۇ كاپىتالنىڭ رېئاللاشقان شەكلىگە ئايلانغان بولىدۇ .



ئالدى بىلەن بۇ يەردە بىر سان جەھەتتىكى پەرق مەۋجۇت . ئىلگىرى G ، 422 فوند ستېرلىڭ ئىدى ؛ هازىر $G'$ ، 500 فوند ستېرلىڭ بولدى ، بۇ پەرق ئايلىنىش جەريانىدىكى مىقدارى ئوخشاش بولمىغان ئىككى قۇتۇپ $G \cdots G'$ دا ئىپادىلىنىدۇ ، ئايلىنىش ھەرىكىتىنىڭ ئۆزى كۆپ چېكىت بىلەنلا ئىپادىلىنىدۇ . $G'>G$ بولىدۇ ، $G' - G = M$ ، يەنى قوشۇمچە قىممەت بولىدۇ . — بىراق ، $G \cdots G'$ ئايلىنىشىنىڭ نەتىجىسى بولۇش سۈپىتى بىلەن ، هازىر $G'$ لا مەۋجۇت بولىدۇ ؛ ئۇ مانا مۇشۇنداق بىر ھاسىلاتتۇر ، بۇ ھاسىلاتتا ئۇنىڭ شەكىللىنىش جەريانى يوقالغان بولىدۇ . $G'$ هازىر ئۆزىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن ھەرىكەت بىلەن مۇناسىۋەتسىز ھالدا مۇستەقىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . چۈنكى ھەرىكەت ئۆتۈپ كېتىپ ، ئۇنىڭ ئورنىنى $G'$ ئالغان .

لېكىن ، $G + g$ ، 500 فوند ستېرلىڭ ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 422 فوند ستېرلىڭ قوشۇلغان ئۇنىڭ ئۆسۈمى 78 فوند ستېرلىڭدىن ئىبارەت بولغان $G'$ گەرچە بۇ يەردە سۈپەت مۇناسىۋىتى ئەينى بىر سومما قىسىملىرىنىڭ مۇناسىۋىتى سۈپىتىدە ، مىقدار مۇناسىۋىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولسىمۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىللە سۈپەت مۇناسىۋىتىدۇر . G ئالدىن تۆلەنگەن ۋە هازىر يەنە ئۆزىنىڭ ئاۋۋالقى شەكلىدە بولغان (422 فوند ستېرلىڭ) كاپىتال ، هازىرقى ۋاقىتتا رېئاللاشقان كاپىتال سۈپىتىدە مەۋجۇتتۇر . ئۇ ساقلىنىپلا قالماستىن ، بەلكى كاپىتال سۈپىتىدە رېئاللاشتۇرۇلدى ، چۈنكى ئۇ كاپىتال سۈپىتىدە g (78 فوند ستېرلىڭ )دىن پەرقلىنىدۇ ، ئۇنىڭ ئۇچۇن ئېيتقاندا ، g ئۇنىڭ ئۆسۈمى ، ئۇنىڭ مېۋىسى ، ئۇ ئۆزى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن ئۆسۈم سوممىسىدۇر . ئۇ قىممەت ياراتقان قىممەت سۈپىتىدە رېئاللاشتۇرۇلغانلىقى ئۈچۈن ، كاپىتال سۈپىتىدە

رېئاللاشتۇرۇلىدۇ . $G'$ كاپىتال مۇناسىۋىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولىدۇ ؛ $G$ ئەمدى پەقەت پۇللا ئەمەس ، ئۇ روشەن ھالدا پۇل كاپىتالغا ئايلاندى ، ئۆز - ئۆزىدىن كۆپەيگەن قىممەت سۈپىتىدە ، دېمەك كۆپىيىش خۇسۇسىيىتىگە ، ئۆزىدىكى قىممەتتىن ئارتۇق قىممەت يارىتىش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە بولغان قىممەت سۈپىتىدە ئىپادىلەنمەكتە . $G$ نىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىنى ئۇنىڭ $G'$ نىڭ يەنە بىر قىسمىغا بولغان مۇناسىۋىتى بەلگىلىگەن ، كېيىنكىسى ئۇ ئارقىلىق ۋۇجۇدقا كەلگەن ، ئۇ ئاساستا كېلىپ چىققان نەتىجىدۇر . شۇڭا ، $G'$ ئىچكى قىسىملاشقان ، ئۆزى فۇنكسىيە (ئۇقۇم) جەھەتتە بىر - بىرىدىن پەرق قىلىدىغان ، كاپىتال مۇناسىۋىتىنى ئىپادىلەيدىغان قىممەت سوممىسىدۇر .

لېكىن ، بۇ يەردە بۇ مۇناسىۋەت پەقەت نەتىجە تەرىقىسىدىلا ئىپادىلەنگەن ، ئەمما شۇ نەتىجىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگۈچى جەريان ۋاسىتىچىلىقى نەزەردە تۇتۇلمىغان .

قىممەت قىسىملىرىنىڭ ئۆزى سۈپەت جەھەتتىن بىر - بىرىدىن پەرقلەنمەيدۇ ، لېكىن ئۇلار تۈرلۈك بۇيۇملارنىڭ — كونكرېت نەرسىلەرنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە ئىپادىلەنسە ، يەنى تۈرلۈك ئىستېمال شەكلى سۈپىتىدە ئىپادىلەنسە ، ئۇ ھالدا ئوخشاش بولمىغان تاۋار جىسىملىرىنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە ئىپادىلىنىدۇ ، بۇ خىل پەرق ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ ئاددىي قىممەت قىسىملىرى ئىكەنلىكىدىن كېلىپ چىقمايدۇ . پۇلدا تاۋارلار ئارىسىدىكى ھەرقانداق پەرق يوقىلىدۇ ، چۈنكى پۇل تاۋارلارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئورتاق بولغان تەڭ قىممەتلىك شەكلىدۇر . 500 فوند ستېرلىڭ پۇل سوممىسى 1 فوند ستېرلىڭلىق ئوخشاش بىر خىل ئېلېمېنتلاردىن تەركىب تاپىدۇ . شۇ پۇل سوممىسىنىڭ ئاددىي مەۋجۇتلۇقىدا ئۇنىڭ ۋۇجۇدقا كېلىشىگە سەۋەب بولغان



ۋاسىتىچىنىڭ يوقىلىپ كەتكەنلىكى ۋە كاپىتالنىڭ تۈرلۈك تەركىبىي قىسىملىرى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىگە بولغان ئۆزگىچە خاس پەرقىنىڭ ھەرقانداق ئىزى يوقىلىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ، 422 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالغا باراۋەر بولغان ئاساسىي سومما (ئىنگلىزچە principal) چۈشەنچىسى بىلەن 78 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر ئارتۇقچە قىممەت سوممىسى چۈشەنچىسى ئوتتۇرىسىدىلا پەرق بار . مەسىلەن ، $G' = 110$ فوند ستېرلىڭغا ، بۇنىڭ ئىچىدە 100 فوند ستېرلىڭ = ئاساسىي سومما $G$ غا ، 10 فوند ستېرلىڭ = قوشۇمچە قىممەت $M$ غا دەپ پەرەز قىلايلى . بۇ ئومۇمىي سومما 110 فوند ستېرلىڭنىڭ ھەر ئىككى تەركىبىي قىسمى تامامەن ئوخشاش بولۇپ ، ئۇقۇم جەھەتتە بىر - بىرىدىن پەرقلەنمەيدۇ . ھەرقانداق 10 فوند ستېرلىڭ مەيلى ئۇ ئالدىن تۆلەنگەن ئاساسىي سومما 100 فوند ستېرلىڭنىڭ $\frac{1}{10}$ بولسۇن ياكى شۇ سوممىدىن ئارتۇقچە بولغان 10 فوند ستېرلىڭ بولسۇن ، ھەرقانداق ئەھۋالدا ئومۇمىي سومما 110 فوند ستېرلىڭنىڭ $\frac{1}{11}$ نى تەشكىل قىلىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئاساسىي سومما بىلەن سوممىنىڭ ئاشمىسىنى ، كاپىتال بىلەن قوشۇمچە سوممىنى ئومۇمىي سوممىنىڭ كەسرىي سۈپىتىدە ئىپادىلەش مۇمكىن ؛ بىز كەلتۈرگەن مىسال بويىچە ئېيتقاندا ، $\frac{10}{11}$ ئاساسىي سوممىنى ياكى كاپىتالنى ، $\frac{1}{11}$ بولسا قوشۇمچە سوممىنى تەشكىل قىلىدۇ . شۇڭا ، رېئاللاشقان كاپىتالنىڭ بۇ يەردە ئۆز جەريانى ئاخىرىدا ئالىدىغان پۇل ئىپادىسى كاپىتال مۇناسىۋىتىنىڭ ئۇقۇمسىز ئىپادىسىدۇر .

دەرۋەقە ، بۇ $W' (= W + w)$ غىمۇ باب كېلىدۇ . لېكىن ئارىدا مۇنداق بىر پەرق بار : ئوخشاش بىر تاۋار ئومۇمىي مىقدار قىممىتىنىڭ مۇناسىپ قىسمىنى كۆرسەتكۈچى $W$ بىلەن $w$ نى ئۆز ئىچىگە ئالغان $W'$ دا ئۇنىڭ $P$ دىن كېلىپ چىققانلىقىنى كۆرسىتىدىغان بەلگە بار ، ئۇ $P$ نىڭ بىۋاستە مەھسۇلى ، ۋەھالەنكى ، بىۋاستە ئوبوروتتىن كېلىپ چىققان شەكىل بولغان $G'$ دا بولسا ، ئۇنىڭ $P$ بىلەن بولغان بىۋاستە مۇناسىۋىتى يوقالغان بولىدۇ .

$G'$ ئۆز قىممىتىدىن ئاشقان سانائەت كاپىتالىنىڭ پۇل ئىپادىسى سۈپىتىدە مۇقىملاشماي ، پۇل كاپىتال سۈپىتىدە داۋاملىق ئاكتىپ فۇنكسىيە قىلسىلا ، ئۇ ھالدا $G'$ ھەرىكىتىنىڭ نەتىجىسىگە ۋەكىللىك قىلغۇچى $G'$ دە مەۋجۇت بولغان ئاساسىي سومما بىلەن ئاشقان سومما ئوتتۇرىسىدىكى ئۇقۇمسىز پەرق دەرھال يوقىلىدۇ . پۇل كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ($G'$ گەرچە ئەمدى $G$ بولۇپ فۇنكسىيە قىلىۋاتقان بولسىمۇ ) ھەرگىزمۇ $G'$ دىن ئەمەس ، بەلكى پەقەت $G$ دىنلا باشلىنالايدۇ ؛ يەنى ئۇ ھەرگىزمۇ كاپىتال مۇناسىۋىتىنىڭ ئىپادىسى بولماستىن ، بەلكى كاپىتال قىممەتنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن شەكلى بولالايدۇ . بۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئۆز - ئۆزىنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن كاپىتال سۈپىتىدە يېڭىۋاشتىن ئالدىن تۆلەنگەن ئىكەن ، ئۇ ھەرگىزمۇ قايتىش نۇقتىسى بولمايدۇ ، بەلكى باشلىنىش نۇقتىسى بولىدۇ . ھازىر ئالدىن تۆلەنگىنى 422 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال بولماستىن ، بەلكى 500 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال . پۇل ئىلگىرىكىدىن كۆپەيگەن ، كاپىتال قىممەت ئىلگىرىكىدىن ئاشقان بولسىمۇ ، لېكىن ئىككى تەركىبىي قىسىم ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت يوقالغان ، 422 فوند



ستېرلىڭدىن ئىبارەت ئومۇمىي سومما قانداق فۇنكسىيە قىلغان بولسا ، 500 فوند ستېرلىڭلىق ئومۇمىي سوممىمۇ دەسلەپ خۇددى ئەنە شۇنداق كاپىتال فۇنكسىيە قىلالايتتى .

$G'$ كاپىتالنى سۈپىتىدە ئىپادە قىلىش پۇل كاپىتالنىڭ ئاكتىپ فۇنكسىيىسى ئەمەس ؛ ئەكسىچە ، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ $G'$ شەكلىدە ئىپادە قىلىنىشى $W'$ نىڭ فۇنكسىيىسىدۇر . يەنى ئاددىي تاۋار ئوبوروتى (1) $G — W_1$ بىلەن (2) $W_2 — G$ دا $G$ ئىككىنچى ھەرىكەت بولغان $W_2 — G$ داۋامىدىلا ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئاكتىپ يۈرگۈزەلەيدۇ ؛ ئۇنىڭ $G$ بولۇپ ئىپادىلىنىشى بىرىنچى ھەرىكەتنىڭ نەتىجىسى خالاس ، ئۇ مۇشۇ ھەرىكەتكە تايىنىپلا $W_1$ نىڭ ئايلىنىش شەكلى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقالايدۇ . $G'$ ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال مۇناسىۋىتى ، يەنى ئۇنىڭ ئىچىدىكى كاپىتال قىممىتى سۈپىتىدىكى قىسمى بىلەن شۇ قىممەتنىڭ ئاشقان سوممىسى بولغان يەنە بىر قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى تۈۋەندىكىدەك ئېيتقاندا دەرۋەقە فۇنكسىيىلىك ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ : $G \cdots G'$ ئايلىنىشى ئۈزلۈكسىز تەكرارلانغاندا $G'$ كاپىتال ئوبوروتى بىلەن قوشۇمچە قىممەت ئوبوروتىدىن ئىبارەت ئىككى ئوبوروتقا ئايرىلىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن بۇ ئىككى قىسىم سان جەھەتتە ئوخشاش بولمىغان فۇنكسىيىسىنى يۈرگۈزۈپلا قالماي ، سۈپەت جەھەتتىمۇ ئوخشاش بولمىغان فۇنكسىيىنى يۈرگۈزىدۇ ، $G$ يۈرگۈزگەن فۇنكسىيە $g$ نىڭكىگە ئوخشاش بولمايدۇ . بىراق ئۆزىنى ئايرىپ تەكشۈرىدىغان بولساق ، $G \cdots G'$ شەكلى كاپىتالىستنىڭ ئىستېمالىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ ، بەلكى قىممەتنىڭ ئۆزلۈكىدىن كۆپىيىپ بېرىشى ۋە جۇغلىنىشىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . چۈنكى جۇغلىنىش ئالدى بىلەن ئۈزلۈكسىز قايتىدىن ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالنىڭ دەۋرى كۆپىيىپ بېرىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

$G' = G + g$ گەرچە كاپىتالنىڭ ئۇقۇمسىز شەكلى بولسىمۇ، لېكىن ئۇ بىرلا ۋاقىتتا رېئاللاشقان شەكىلدىكى پۇل كاپىتال، پۇلنى بارلىققا كەلتۈرگەن پۇل ھېسابلىنىدۇ. بىراق بۇ يەردە بىرىنچى باسقۇچ $G - W<^{A}_{Pm}$ دىكى پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى بىلەن پەرقلەندۈرۈش زۆرۈر. بىرىنچى باسقۇچتا G پۇل سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنىدۇ. ئۇنىڭ پۇل كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە يۈرگۈزۈشىدىكى سەۋەب پەقەت شۇكى، ئۇ پۇل ھالىتىدىلا پۇل فۇنكسىيىسىنى يۈرگۈزەلەيدۇ، تاۋارغا ۋە ئۆزىگە قارىمۇقارشى ئورۇندىكى P نىڭ ئامىلىغا، يەنى A بىلەن Pm ئايلىنالايدۇ. بۇ ئوبوروت ھەرىكىتىدە ئۇ پەقەت پۇل سۈپىتىدىلا فۇنكسىيە يۈرگۈزىدۇ؛ لېكىن بۇ ھەرىكەت ئومۇمىي جەرياندىكى كاپىتال قىممىتىنىڭ بىرىنچى باسقۇچىدا تۇرغاچقا، سېتىۋالغان تاۋار A بىلەن Pm نىڭ ئالاھىدە ئىستېمال شەكلى سەۋەبىدىن، بۇ ھەرىكەت ئۆز نۆۋىتىدە يەنە پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى بولىدۇ. ئەكسىچە كاپىتال قىممەت G بىلەن ئۇ ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن قوشۇمچە قىممەت g دىن تەركىب تاپقان G' كۆپەيگەن كاپىتال قىممىتى، كاپىتالنىڭ ئومۇمىي ئايلىنىشى جەريانىدىكى مەقسەت ۋە نەتىجىنى، كاپىتالنىڭ ئومۇمىي ئايلىنىش جەريانىدىكى فۇنكسىيىنى ئىپادىلەيدۇ. G' نىڭ بۇ نەتىجىنى پۇل شەكلى بىلەن رېئاللاشقان پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئىپادىلىنىشى ئۇنىڭ **پۇل** كاپىتال، پۇل شەكلىدىكى **كاپىتال** بولغانلىقىدىن، كاپىتالنىڭ جەريانىنى مۇشۇنداق شەكىل بىلەن باشلىغانلىقىدىن، پۇل شەكلى بىلەن ئالدىن يۈرگۈزگەنلىكىدىن كېلىپ چىقىدۇ. قايتىدىن پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرۇش پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى بولماستىن، بەلكى تاۋار كاپىتال W' نىڭ فۇنكسىيىسى ئىكەنلىكى بىزگە ئايدىڭلاشتى. G' بىلەن G ئوتتۇرىسىدىكى پەرققە كەلسەك،



ئۇ (g) پەقەت W نىڭ كۆپەيگەن قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىدۇر. $G' = G + g$ بولغانلىقى ئۈچۈنلا $W' = W + w$ بولىدۇ. دېمەك، بۇ پەرق شۇنىڭدەك كاپىتال قىممەت بىلەن ئۇ ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن قوشۇمچە قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت بۇ ئىككىسى G' غا، يەنى پۇل سوممىسىغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى مەۋجۇت ئىدى، شۇنداقلا W' دا ئىپادىلەنگەنىدى — بۇنىڭ ئىچىدە بۇ ئىككى قىممەت قىسىملىرى مۇستەقىل ھالدا بىر-بىرىگە قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرىدۇ ھەمدە ئۇلارنى مۇستەقىل، ئۆزئارا پەرقلىق فۇنكسىيىنى يۈرگۈزۈشكە ئىشلەتكىلى بولىدۇ.

G' پەقەت W' نىڭ رېئاللاشقان نەتىجىسى. W' بىلەن G' پەقەت كۆپەيگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ ئوخشاش بولمىغان شەكلى تاۋار شەكلى ۋە پۇل شەكلى بولۇپ، بۇ ئىككىسىنىڭ ئورتاقلىقى شۇكى: ھەر ئىككىسى كۆپەيگەن كاپىتال قىممىتىدۇر. ھەر ئىككىسى رېئاللاشقان كاپىتال بولغاچقا، بۇ يەردە كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆزى ئۆزىگە ئوخشاش بولمىغان، ئۆزى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن نەتىجە بىلەن، يەنى قوشۇمچە قىممەت بىلەن بىرگە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، گەرچە بۇنداق مۇناسىۋەت بىر پۇل سوممىسى ياكى بىر تاۋار قىممىتىنىڭ ئىككى قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت سۈپىتىدە ئۇقۇمسىز شەكىلدە ئىپادىلەنسىمۇ، كاپىتال قىممەت قوشۇمچە قىممەت بىلەن بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. لېكىن، ئۆزى ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن قوشۇمچە قىممەت بىلەن ھەم باغلىنىشلىق، ھەم پەرقلىق بولغان كاپىتالنىڭ ئىپادىسى، يەنى كۆپەيگەن قىممەتنىڭ ئىپادىسى سۈپىتىدىكى G' بىلەن W' ئوخشاش بىر نەرسە بولۇپ، ئوخشاش بىر نەرسىنى ئىپادىلەيدۇ، پەقەت شەكىللا ئوخشاش بولمايدۇ؛ ئۇلار پۇل كاپىتال ۋە تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە پەرقلەنمەستىن،

ماركس «كاپىتال» 2 - توم قولىيازمىسىنىڭ بىر بېتى



پۇل ۋە تاۋار سۈپىتىدە پەرقلىنىدۇ. ئۇلار كۆپەيگەن قىممەتكە، كاپىتاللىق رولىنى جارى قىلدۇرغان كاپىتالغا ۋەكىللىك قىلغانلىكەن، ئۇلار پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسى، يەنى كاپىتال قىممىتىنىڭ قىممەت ھاسىل قىلىشقا سەۋەب بولىدىغان بىردىنبىر فۇنكسىيىنىڭ نەتىجىسىنى ئىپادىلەيدۇ. ئۇلارنىڭ ئورتاقلىقى شۇكى، بۇ ئىككىسى پۇل كاپىتال ۋە تاۋار كاپىتالنىڭ ھەر ئىككىسى كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇش شەكلىدۇر. ئۇنىڭ بىرى پۇل شەكلىدىكى كاپىتال، يەنە بىرى تاۋار شەكلىدىكى كاپىتال. شۇڭا، بۇ ئىككىسىنى پەرقلەندۈرىدىغان ئالاھىدە فۇنكسىيە پۇل فۇنكسىيىسى بىلەن تاۋار فۇنكسىيىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقتىنلا ئىبارەت. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىۋاستە مەھسۇلى بولغان تاۋار كاپىتال كىشىلەرگە ئۆزىنىڭ مۇشۇنداق مەنبەسىنى ئەسلىتىدۇ، شۇڭا مۇشۇ خىل شەكىلدىلا ئۇنى چۈشىنىش پۇل كاپىتالىنى چۈشىنىشكە قارىغاندا ئوڭايراق بولىدۇ، چۈنكى پۇلدا تاۋارنىڭ بارلىق ئالاھىدە ئىستېمال شەكلى يوقالغىنىغا ئوخشاش، پۇل كاپىتالدا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ھەرقانداق ئىزناسى يوقالغان بولىدۇ. شۇڭا، $G'$ نىڭ ئۆزى تاۋار كاپىتاللىق فۇنكسىيىنى يۈرگۈزگەن جايدىلا ئۇنىڭ ئۆزى مەھسۇلاتنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى بولماستىن، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىۋاستە مەھسۇلى بولغان جايدىلا، يەنى پۇل ماتېرىيالى ئۆزى ئىشلەپچىقىرىلغان چاغدىلا ئۇنىڭ غەلىتە شەكلى يوقىلىدۇ. مەسىلەن، ئالتۇننىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش فورمۇلىسى $G - W<^{A}_{Pm} \cdots P \cdots G'(G + g)$ بولىدۇ، بۇ يەردە $G'$ تاۋار مەھسۇلاتنى كۆرسىتىدۇ، چۈنكى بىرىنچى $G$ بىلەن، يەنى پۇل كاپىتالدا ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى ئۈچۈن

ئالدىن تۆلەنگەن ئالتۇن بىلەن سېلىشتۇرغاندا ، P تېخىمۇ كۆپ ئالتۇن ھاسىل قىلىدۇ . شۇڭا ، بۇ يەردە بىر پۇل سوممىسىنىڭ بىر قىسمى شۇ پۇل سوممىسىنىڭ يەنە بىر قىسمىنى شەكىللەندۈرىدىغان ئانىسى بولۇپ قالىدىغان بۇنداق $G \cdots G' \ (G + g)$ ئىپادىسىنىڭ نامۇۋاپىقلىقى يوقىلىدۇ .

## IV . ئومۇمىي ئايلىنىش

بىز شۇنى كۆرۈپ ئۆتتۇقكى ، ئوبوروت جەريانى بىرىنچى باسقۇچ $G - W<^{A}_{Pm}$ نى تاماملىغاندىن كېيىن ، P تەرىپىدىن ئۈزۈپ قويۇلىدۇ ، بۇ چاغدا بازاردىن سېتىۋېلىنغان تاۋار A بىلەن Pm ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ماددىي تەركىبىي قىسمى ۋە قىممەت تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىنىدۇ ؛ بۇ ئىستېمالنىڭ مەھسۇلاتى ماددىي ۋە قىممەت جەھەتتە ئۆزگەرگەن يېڭى تاۋار $W'$ بولىدۇ . ئۈزۈلۈپ قالغان ئوبوروت جەريانى $W - G$ چوقۇم $G - W$ ئارقىلىق تولۇقلىنىشى شەرت . لېكىن ، ئوبوروتنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى ، يەنى ئاخىرلىشىش باسقۇچى بولۇپ مەيدانغا چىققىنى ماددىي ۋە قىممەت جەھەتتە بىرىنچى W غا ئوخشىمايدىغان تاۋار $W'$ دىن ئىبارەت . شۇڭا ، ئوبوروت تەرتىپى (1) $G - W_1$ ؛ (2) $W'_2 - G'$ بولىدۇ . ئىككىنچى باسقۇچتا ، بىرىنچى تاۋار $W_1$ بۇ يەردىكى P نىڭ فۇنكسىيىسى سەۋەبىدىن كېلىپ چىققان ئۈزۈلۈپ قېلىشتا ، يەنى W نىڭ ئاملى بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى P نىڭ مەۋجۇتلۇق شەكلى بىلەن ئېلىپ بېرىلغان $W'$ ئىشلەپچىقىرىشىدا قىممىتى بىرقەدەر زور بولغان ۋە ئىستېمال شەكلى ئوخشاش بولمىغان $W'_2$ غا ئورۇن بوشىتىپ بېرىدۇ . ئەكسىچە ، كاپىتالنىڭ بۇ

چاغدىكى بىرىنچى ئىپادىلىنىش شەكلى بولغان (1 - كىتاب تۆتىنچى باب 1 - پاراگراف ) $G — W — G'$ شەكلى (بۇ (1) گە ئايرىلىدۇ ) ھەر ئىككى قېتىمدا $W_1 — G'(2)$ ؛ $G — W_1$ ئوخشاش بىر تاۋارنى كۆرسىتىدۇ . بىرىنچى باسقۇچتا پۇل تاۋارغا ئايلىنىدۇ ، ئىككىنچى باسقۇچتا تاۋار قايتىدىن تېخىمۇ كۆپ پۇلغا ئايلىنىدۇ ، بۇ ئىككى باسقۇچتىكى تاۋار ئوخشاش بىر تاۋاردۇر . گەرچە بۇ ئىككى خىل ئوبوروت ماھىيەت جەھەتتىن پەرقلەنسىمۇ ، لېكىن يەنىلا ئورتاقلىقىقا ئىگە : ھەر ئىككىسى بىرىنچى باسقۇچتا پۇلدىن تاۋارغا ئايلىنىدۇ ، ئىككىنچى باسقۇچتا تاۋاردىن پۇلغا ئايلىنىدۇ ، يەنى بىرىنچى باسقۇچتا چىقىم قىلىنغان پۇل ئىككىنچى باسقۇچتا قايتىپ كېلىدۇ . ئىككىسىنىڭ ئورتاقلىقى شۇكى ، بىر تەرەپتىن پۇل دەسلەپ چىققان ئورنىغا قايتىپ كېلىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن قايتىپ كەلگەن پۇل ئالدىن تۆلەنگىنىدىن كۆپ بولىدۇ . مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا ، $G — W \cdots W' — G'$ ئومۇمىي فورمۇلا $G — W — G'$ دا ئەكس ئەتكەن بولىدۇ .

بۇ يەردە يەنە شۇنى كۆرۈشكە بولىدۇكى ، $G — W$ ۋە $W' — G'$ دىن ئىبارەت ئوبوروتقا تەۋە بولغان بۇ ئىككى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشتە ، ئۇلار ھەر قېتىم ئوخشاش چوڭلۇقتىكى ، تەڭلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان قىممەت ئارقىلىق بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى تۇرىدۇ ، بىر - بىرىنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ . قىممەت ئۆزگىرىشى پۈتۈنلەي فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىش $P$ غا ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا تەۋە بولىدۇ ، شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن ئوبوروتنىڭ يەككە شەكىل جەھەتتىكى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى ئوخشاش بولمايدۇ ، بۇ ئۆزگىرىش كاپىتالنىڭ رېئال فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

ئېنگېلس تەھرىرلىگەن ۋە قايتىدىن كۆچۈرۈپ چىققان «كاپىتال» 2 - توم قوليازمىسىنىڭ بىر بېتى

ئەمدى ئومۇمىي ھەرىكەت $G - W \cdots P \cdots W' - G'$ نى ياكى ئۇنىڭ تەپسىلىي شەكلى بولغان $G - W <^{A}_{Pm} \cdots P \cdots W'(W + w) - G'(G + g)$ نى تەكشۈرۈپ چىقىمىز . كاپىتال بۇ يەردە شۇنداق بىر قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇكى ، ئۇ ئۆزئارا باغلانغان ، بىر - بىرىنى شەرت قىلىدىغان بىر قاتار ئۆزگىرىشلەردىن ، بىر قاتار شەكلەن ئۆزگىرىشلەردىن ئۆتىدۇ ، بۇ شەكلەن ئۆزگىرىشلەرمۇ ئومۇمىي جەرياننىڭ بىر قاتار باسقۇچلىرىنى ھاسىل قىلىدۇ . بۇ باسقۇچلارنىڭ ئىككىسى مۇئامىلە ساھەسىگە ، بىرى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە تەئەللۇقتۇر . كاپىتال قىممىتى ئاشۇ باسقۇچلارنىڭ ھەربىرىدە ئوخشاش بولمىغان ئالاھىدە فۇنكسىيىگە ماس كېلىدىغان تۈرلۈك شەكىلدە تۇرىدۇ . بۇ ھەرىكەتتە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت ساقلىنىپلا قالماستىن ، بەلكى كۆپىيىدۇ . ئۆز مىقدارىنى ئاشۇرىدۇ . نىھايەت ، ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت ئومۇمىي جەرياننىڭ بېشىدا قانداق شەكىلدە بولغان بولسا ، ئاخىرقى باسقۇچتا يەنە شۇ شەكىلگە قايتىپ كېلىدۇ . دېمەك ، بۇ ئومۇمىي جەريان ئايلىنىش جەريانىدۇر .

كاپىتال قىممىتى ئۆزىنىڭ ئوبوروت باسقۇچىدا ئىككى خىل شەكىلدە ، يەنى **پۇل كاپىتال** شەكلى بىلەن **تاۋار كاپىتال** شەكلىدە بولىدۇ ؛ ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىغا تەئەللۇق بولغان ھاغدىكى شەكلى **ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى** شەكلىدۇر . ئۆزىنىڭ ئومۇمىي ئايلىنىش جەريانىدا ئاشۇ شەكىللەرگە كىرىدىغان ۋە ئۇنىڭدىن چىقىدىغان ھەمدە شۇ شەكىللەرنىڭ ھەربىرىدە تېگىشلىك ۋەزىپە ئۆتەيدىغان كاپىتال **سانائەت كاپىتال**دۇر . بۇ يەردە ئېيتىلغان سانائەت كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا باشقۇرۇلىدىغان ھەممە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

دېمەك، پۇل كاپىتال، تاۋار كاپىتال، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بۇ يەردە ئۆزىگە ئوخشاش مۇستەقىل ۋە بىر - بىرىدىن ئايرىلىپ تۇرىدىغان تىجارەت تارماقلىرىنىڭ مەزمۇنىنى تەشكىل قىلىدىغان فۇنكسىيىسىگە ئىگە مۇستەقىل كاپىتاللارنى كۆرسەتمەيدۇ. ئۇلار بۇ يەردە سانائەت كاپىتالىنىڭ تەرتىپ بويىچە ئاشۇ ئۈچ شەكىلگە كىرىدىغان ئالاھىدە فۇنكسىيىلىك شەكلىنىلا كۆرسىتىدۇ.

كاپىتال ئايلىنىشى بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا توختىماي ئۆتۈپ تۇرغاندىلا، نورمال داۋام قىلالايدۇ. ئەگەر كاپىتال بىرىنچى باسقۇچ $G - W$ دا تۇرۇپ قالسا، پۇل كاپىتال خەزىنە بولۇپ قالىدۇ. ئەگەر كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىدا تۇرۇپ قالسا، بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۆز ۋەزىپىسىنى ئورۇندىيالماي، بىكار تۇرۇپ قالىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئەمگەك كۈچلىرى ئىشسىز ھالەتتە تۇرۇپ قالىدۇ؛ ئەگەر كاپىتال ئاخىرقى باسقۇچ $W' - G'$ دا تۇرۇپ قالسا، سېتىلماي توپلىنىپ قالغان تاۋارلار ئوبوروت يولىنى توسۇپ قويىدۇ.

ئىككىنچى تەرەپتىن، ئايلىنىشنىڭ ئۆزى تەبىئىيكى، ئايلىنىشنىڭ ھەربىر باسقۇچىدا كاپىتالنىڭ مەلۇم ۋاقىتقىچە تۇراقلىشىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. سانائەت كاپىتالى ھەربىر باسقۇچتا مۇئەييەن بىر شەكىل بىلەن، يەنى پۇل كاپىتال، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ۋە تاۋار كاپىتال شەكلى بىلەن چەكلىنىدۇ. سانائەت كاپىتالى ئۆزىنىڭ ئەينى ۋاقىتتىكى شەكلىگە مۇۋاپىق بولغان ۋەزىپىنى ئورۇنداپ بولغاندا، ئاندىن ئايلىنىش باسقۇچىنىڭ يەنە بىر شەكلىگە كىرەلەيدۇ. بۇ نۇقتىنى ئېنىق سۆزلەش ئۈچۈن، بىز مىسالىمىزدا ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىدا ئىشلەپچىقىرىلغان



تاۋار مىقدارىنىڭ كاپىتال قىممىتى بىلەن ئەسلىدە پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ ئومۇمىي مىقدارى باراۋەر بولىدۇ، دەپ پەرەز قىلدۇق، باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، پۇل شەكلى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن بارلىق كاپىتال قىممىتى بىرلىكتە بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا كىرىدۇ، دەپ پەرەز قىلدۇق. لېكىن بىزگە ئايانكى (1 - كىتاب ئالتىنچى باب)، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بولغان ھەقىقىي ئەمگەك ۋاستىلىرى (ئالايلۇق، ماشىنا) ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئوخشاش بولمىغان تەكرارلىنىش داۋامىدا ئۆز رولىنى ئۈزلۈكسىز يېڭىۋاشتىن جارى قىلدۇرىدۇ، شۇڭا، ئۇنىڭ قىممىتىمۇ بىر بۆلەك - بىر بۆلەكتىن مەھسۇلاتقا يۆتكىلىدۇ. بۇنداق ئەھۋالنىڭ كاپىتالنىڭ ئايلىنىش جەريانىغا قانچىلىك ئۆزگىرىش ئېلىپ كېلىدىغانلىقى توغرىسىدا كېيىنچە توختىلىمىز. بۇ يەردە تۆۋەندىكى بىر نۇقتىنىلا كۆرسىتىپ ئۆتۈش زۆرۈر: بىزنىڭ مىسالىمىز بويىچە ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتى (422 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر) زاۋۇت ئۆيلىرى، ماشىنا، ۋەھاكازالارنىڭ ئوتتۇرىچە سەرپىياتىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇڭا 10 مىڭ 600 قاداق پاختا 10 مىڭ قاداق يىپقا ئايلانغان چاغدا كېيىنكىسىگە يۆتكەلگەن ئاشۇ بىر قىسىم قىممەتنىلا، يەنى بىر ھەپتىدىكى 60 سائەتلىك يىپ ئېگىرىش جەريانىدىكى مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن ئاشۇ بىر قىسىم قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇڭا، 372 فوند ستېرلىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئايلىنىش جەريانى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنسە، زاۋۇت ئۆيلىرى، ماشىنا قاتارلىق ئەمگەك ۋاستىلىرى خۇددى ھەر ھەپتىدە ئىجارە ھەققى تۆلەش چارىسى بىلەن بازاردىن ئىجارە ئېلىنغاندەك بولىدۇ. لېكىن، بۇ ھال شەيئىنىڭ ماھىيىتىنى ھەرگىز ئۆزگەرتەلمەيدۇ. بىر ھەپتىدە

ئىشلەپچىقىرىلغان 10 مىڭ قاداق يىپنى بىرقانچە يىل ئۆز ئىچىگە ئالغان ھەپتە سانىغا كۆپەيتسەك، سېتىۋالغان ھەمدە بۇ مەزگىلدە سەرپ قىلىۋېتىلگەن ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ھەننىۋا قىممىتىنى يىپقا يۆتكىگىلى بولىدۇ. شۇڭا ناھايىتى روشەنكى، ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى P سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغان بولۇشتىن ئىلگىرى، چوقۇم ئالدى بىلەن بۇنداق ئەمگەك ۋاستىسىگە ئايلىنىشى كېرەك بولىدۇ، شۇڭا چوقۇم بىرىنچى باسقۇچتىكى W — G دىن ئۆتۈش كېرەك. بىزنىڭ مىسالىمىزدىن ئېيتقاندا، ئوخشاشلا ناھايىتى روشەنكى، 10 مىڭ قاداق يىپ ئېگىرىلىشتىن بۇرۇن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا يىپقا بىرىكتۈرۈلگەن 422 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ قىممەت سوممىسى 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ قىممىتىنىڭ تەشكىلىي قىسمى سۈپىتىدە ئوبوروت باسقۇچىدىكى W′ — G′ گە كىرەلمەيدۇ. يىپنى ئېگىرىلىشتىن بۇرۇن ساتقىلى بولمايدۇ.

ئومۇمىي فورمۇلىدا، P نىڭ مەھسۇلاتى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۈرلۈك ئامىللىرى بىلەن ئوخشاش بولمىغان ماددىي نەرسە، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلىپ مۇستەقىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ھەمدە ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ ئىشلىتىلىش شەكلىگە ئوخشىمايدىغان ئىشلىتىلىش شەكلىگە ئىگە بولغان ماددىي بۇيۇم دەپ قارىلىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسى ماددىي بۇيۇم بولسىلا، مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى يەنە ئامىل سۈپىتىدە قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىلىشقا باشلىسا، ئەھۋال يەنە ھەمىشە شۇنداق بولىۋېرىدۇ. مەسىلەن، ئاشلىق ئۇرۇق قىلىنىپ ئاشلىق ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. مەھسۇلات پەقەت ئاشلىقلا، شۇ سەۋەبتىن بىرلىكتە ئىشلىتىلىدىغان ئامىللار — ئەمگەك كۈچى، سايمان، ئوغۇت — نىڭ ئوخشاش بولمىغان فورماتسىيىسىگە ئىگە



بولىدۇ. لېكىن بەزى مۇستەقىل سانائەت تارماقلىرىدا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى مەھسۇلاتلار يېڭى ماددىي بۇيۇم بولمايدۇ، تاۋار بولمايدۇ. بۇنداق سانائەت تارماقلىرىدا، ئىقتىسادىي جەھەتتە پەقەت قاتناش سانائىتىلا مۇھىم ھېسابلىنىدۇ، ئۇ يا ھەقىقىي يۈك يولۇچى ترانسپورتى، يا پەقەت خەۋەر، خەت ـ چەك، تېلېگرامما قاتارلىقلارنى يەتكۈزۈش بولىدۇ.

ئا • چوپروۋ [6] بۇ نۇقتا توغرىسىدا:

«زاۋۇت ـ فابرىكا خوجايىنلىرى ئالدى بىلەن ماددىي بۇيۇم ئىشلەپچىقىرىدۇ، ئاندىن ئىستېمالچى ئىزدەيدۇ» دېگەنىدى.

〔ئۇنىڭ مەھسۇلاتى تەييار بۇيۇم سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلغان تاۋار بولۇپ ئوبوروتقا كىرىدۇ.〕

«شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىش بىلەن ئىستېمال ماكان ۋە زامان جەھەتتىن بۆلۈنۈپ كەتكەن ئىككى ھەرىكەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. لېكىن، يېڭى مەھسۇلات ئىشلەپچىقارماي، بەلكى يولۇچى ياكى يۈك توشۇيدىغان ترانسپورتچىلىقتىلا بۇ ئىككى ھەرىكەت بىرلىشىپ كېتىدۇ؛ مۇلازىمەت چوقۇم 〔سورۇنىنىڭ ئۆزگىرىشى〕 ئۇ ئىشلەپچىقىرىلغان ئوخشاش ۋاقىتتا ئىستېمال قىلىنىشى كېرەك. شۇڭا، تۆمۈريول يولۇچى تاپقىلى بولىدىغان دائىرە ئەڭ كۆپ بولغاندا، تۆمۈريولنىڭ ئىككى ياقىسىدىكى 50 رۇسسىيە ملى ‹53 كىلومېتىر› كېلىدىغان جايلاردىنلا ئىبارەت بولىدۇ.»

(6) ئا • چوپرووۋ «تۆمۈريول كەسپى» 1875 ـ يىل موسكۋا نەشرى، 69 — 70 ـ بەتلەر.

مەيلى يولۇچى توشۇش بولسۇن ياكى يۈك توشۇشتا بولسۇن، نەتىجە يولۇچى ۋە يۈك تۇرغان سورۇننىڭ ئۆزگىرىشىدىن ئىبارەت بولىدۇ، مەسىلەن، ئەمدىلىكتە يىپ چىقىدىغان جاي ئەنگلىيە بولماستىن، بەلكى ھىندىستان بولىدۇ.

لېكىن، ترانسپورتچىلىقتا سېتىلىدىغان نەرسە سورۇننىڭ ئۆزگىرىشىدۇر. ئۇ بارلىققا كەلتۈرىدىغان ئۈنۈم ترانسپورت جەريانى، يەنى ترانسپورتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن زىچ بىرلىشىپ كېتىدۇ. يولۇچى ۋە يۈك ترانسپورت قوراللىرى بىلەن بىللە ھەرىكەت قىلىدۇ، ئەمما ترانسپورت قوراللىرىنىڭ ھەرىكەت قىلىشى، ئۇنىڭ سورۇننىڭ ئۆزگىرىشى ئۇ ئېلىپ بارغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بولىدۇ. بۇنداق رول پەقەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىلا ئىستېمال قىلىنىدۇ؛ ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن ئوخشاش بولمىغان، ئىشلەپچىقىرىلغاندىن كېيىنلا ئاندىن سودا بۇيۇمى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان، تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنىدىغان، ئىشلىتىلىدىغان نەرسە ئەمەس. لېكىن بۇنداق رولنىڭ ئايرىۋاشلاش قىممىتى، باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ ئايرىۋاشلاش قىممىتىگە ئوخشاش، ئۇلارنىڭ ئىچىدە سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى (ئەمگەك كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى)نىڭ قىممىتى ھەم ترانسپورت ئىشچىلىرىنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى ياراتقان قوشۇمچە قىممەت تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. بۇنداق رولنىڭ ئىستېمال قىلىنىشىغا كەلسەك، ئۇمۇ باشقا تاۋارلار بىلەن تامامەن ئوخشاش بولىدۇ. ئەگەر شەخسنىڭ ئىستېمالى بولسا، ئۇنداقتا، ئۇنىڭ قىممىتى ئىستېمال بىلەن بىرلىكتە يوقىلىدۇ؛ ئەگەر ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بولسا، دېمەك ئۇنىڭ ئۆزى توشۇلۇۋاتقان تاۋارنىڭ بىر



ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچى بولسا، ئۇنداقتا، ئۇنىڭ قىممىتى ئۈستىلىمە قىممەت سۈپىتىدە تاۋارنىڭ ئۆزىگە يۆتكىلىدۇ. شۇڭا، ترانسپورتچىلىقتا فورمۇلىسى: $G - W < \begin{smallmatrix}A\\Pm\end{smallmatrix} \cdots P - G'$ بولىدۇ، چۈنكى تۆلەنگىنى ۋە ئىستېمال قىلىنغىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزى، ئۇنىڭدىن ئايرىلالايدىغان مەھسۇلات ئەمەس. شۇڭا، بۇ فورمۇلا قىممەتلىك مېتاللار ئىشلەپچىقىرىلىشنىڭ فورمۇلىسى بىلەن شەكىل جەھەتتە دېگۈدەك تامامەن ئوخشاش بولىدۇ، پەقەت مۇشۇ يەردىلا، $G'$ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بارلىققا كەلگەن ھەم ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلغان ئالتۇن ياكى كۈمۈشنىڭ ئەمەلىي نەرسە شەكلى ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بارلىققا كەلگەن رولنىڭ ئايلىنىش شەكلى بولىدۇ.

سانائەت كاپىتالى شۇنداق بىر خىل كاپىتالنىڭ بىردىنبىر مەۋجۇت بولۇش ئۇسۇلى، بۇنداق مەۋجۇت بولۇش ئۇسۇلىدا، كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى قوشۇمچە قىممەت ياكى ئوشۇقچە مەھسۇلاتنىلا ئىگىلەش ئەمەس، بەلكى شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا، قوشۇمچە قىممەت ۋە ئوشۇقچە مەھسۇلات يارىتىش. شۇڭا، سانائەت كاپىتالى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرىنى بەلگىلىگەن؛ سانائەت كاپىتالىنىڭ مەۋجۇتلۇقى كاپىتالىستلار بىلەن يالانما ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى سىنىپىي قارىمۇقارشىلىقنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. سانائەت كاپىتالىنىڭ جەمئىيەتتىكى ئىشلەپچىقىرىشنى ئىلكىگە ئېلىشتىن ئەگىشىپ، تېخنىكا ۋە ئەمگەك جەريانىدىكى ئىجتىمائىي تەشكىلاتلاردا ئۆزگىرىش بولىدۇ، دېمەك جەمئىيەت ئىقتىسادىي تارىخىنىڭ تۈرىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىن بۇرۇن، تارىختا ئايلانغان ياكى زاۋالغا يۈز تۇتۇۋاتقان

ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ھالىتى ئىچىدە پەيدا بولغان ھېلىقى بىرقانچە خىل كاپىتال سانائەت كاپىتالىغىلا مەنسۇپ بولۇپ قالماي، بەلكى ئۆزىنىڭ فۇنكسىيە مېخانىزمىنى ئۆزگەرتىپ، سانائەت كاپىتالىغا ماسلىشىپ كېتىدۇ ھەمدە پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئاساسىدىلا ھەرىكەتلىنىدۇ، دېمەك ئۇلارنىڭ بۇ ئاساسى بىلەن ھايات - ماماتىنا بىللە بولىدۇ. پۇل كاپىتال بىلەن تاۋار كاپىتالى ئالاھىدە تىجارەت تارماقلىرىنىڭ كېپىل بولغۇچىسىنىڭ فۇنكسىيىسى بولۇپ، سانائەت كاپىتالى بىلەن تەڭ قاتاردا پەيدا بولغاندا، يەنى سانائەت كاپىتالى ئوبوروت ساھەسىدىكى چاغدىلا، ھەرقاچان تاشلىۋېتىلىدىغان، ئوخشاش بولمىغان فۇنكسىيە شەكلى، ئىجتىمائىي ئىش تەقسىماتى تۈپەيلىدىن مۇستەقىللەشكەن ۋە بىر تەرەپلىمە ھالدا تەرەققىي قىلغان مەۋجۇدىيەت شەكلى قوللىنىلىدۇ.

بىر جەھەتتىن، G ··· G′ ئايلانمىسى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتى بىلەن گىرەلىشىپ، شۇ يەردىن چىقىپ، يەنە شۇ يەرگە كىرىپ، ئۇنىڭ بىر قىسمىغا ئايلىنىپ كېتىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، يېگانە كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇنداق ئايلىنىش يەنە كاپىتال قىممىتىنىڭ ئالاھىدە مۇستەقىل ھەرىكىتىگە ئايلىنىدۇ، بۇ ھەرىكەتنىڭ بىر قىسمى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتى ئىچىدە كۆرۈلىدۇ، بىر قىسمى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتىنىڭ سىرتىدا كۆرۈلىدۇ، لېكىن باشتىن - ئاخىر ئۆزىنىڭ مۇستەقىللىقىنى ساقلايدۇ. چۈنكى، بىرىنچىدىن، ئۇ ئوبوروت ساھەسىدە ئېلىپ بارغان ئىككى باسقۇچ G — W بىلەن W′ — G′ كاپىتال ھەرىكىتىنىڭ باسقۇچى سۈپىتىدە، فۇنكسىيە جەھەتتە بەلگىلەنگەن خاراكتېرگە ئىگە بولىدۇ؛ G — W دە، W ماددىي جەھەتتە ئەمگەك كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى



قىلىپ بەلگىلىنىدۇ؛ W′ — G′ دە، كاپىتالىنىڭ قىممىتى - قوشۇمچە قىممەت رېئاللىزاتسىيە قىلىنىدۇ. ئىككىنچىدىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بولغان P ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۈچىنچىدىن، پۇل ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ، G ··· G′ نىڭ ھەرىكىتىنى ئۆزىنى ئاخىرلاشتۇرىدىغان ئايلانما ھەرىكەتكە ئايلاندۇرىدۇ.

شۇڭا، بىر جەھەتتىن، ھەرقانداق يەككە كاپىتال ئۆزىنىڭ ئوبوروتىنىڭ ئىككى باسقۇچى G — W بىلەن W′ — G′ دە، ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتىنىڭ بىر پائالىيەتچان ئامىلى بولىدۇ، ئۇ پۇل سۈپىتىدە بولمىسا تاۋار سۈپىتىدە، ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ياكى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتى بىلەن بىرلىشىپ كېتىدۇ، شۇنداق قىلىپ، ئۇ تاۋار دۇنياسىنىڭ ئومۇمىي فورماتسىيە ئۆزگەرتىش تەرتىپلىرىنىڭ بىر ھالقىسى بولۇپ قالىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئۇ يەنە ئادەتتىكى ئوبوروت ئىچىدە ئۆزىنىڭ ئالاھىدە، مۇستەقىل ھالدىكى ئايلىنىشىنى تاماملايدۇ، بۇ ئايلانمىدا، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە بىر ئۆتكۈنچى باسقۇچ شەكىللىنىدۇ، تاۋار ئۆزى باشلىنىش نۇقتىسىدىن ئايرىلغان چاغدىكى ئوخشاش شەكىل بىلەن ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە، كاپىتال يەنە ئۆزىنىڭ ئۆزگىچە ئايلانمىسىدا، يەنى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى رېئال فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئايلانمىدا، ئۆزىنىڭ قىممەت مىقدارىنى ئۆزگەرتىدۇ. ئۇ پۇل قىممەت سۈپىتىدە قايتىپ كېلىپلا قالماي، بەلكى زورىيىپ بولغان، ئېشىپ بولغان پۇل قىممەت سۈپىتىدە قايتىپ كېلىدۇ.

ئاخىرىدا، ئەگەر G — W ··· P ··· W′ — G′ نى كېيىن

تەھلىل قىلىنىدىغان، باشقا شەكىللەر بىلەن تەڭ قاتاردا تۇرىدىغان بىر خىل كاپىتال ئايلانما جەريانىنىڭ ئالاھىدە شەكلىنى تەكشۈرىدىغان بولساق، ئۇ تۆۋەندىكى ئالاھىدىلىكلەرگە ئىگە:

1. بۇنداق ئايلانما **پۇل كاپىتالنىڭ ئايلانمىسى** بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى سانائەت كاپىتالى ئۆزىنىڭ پۇل شەكلى بىلەن، يەنى پۇل كاپىتال بولۇپ، ئۆزىنىڭ ئومۇمىي جەريانىنىڭ چىقىش نۇقتىسى ۋە قايتىش نۇقتىسىنى شەكىللەندۈرىدۇ. فورمۇلىنىڭ ئۆزى كۆرسىتىدۇكى، پۇل بۇ يەردە پۇل سۈپىتىدە خەجلەنمەيدۇ، بەلكى ئالدىن تۆلەش ئۈچۈنلا ئىشلىتىلىدۇ، شۇڭا، پۇل كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىلا، پەقەت پۇل كاپىتاللا بولىدۇ. يەنە شۇنى كۆرسىتىدۇكى، ھەرىكەت مەقسىتىنىڭ ئۆزىنى بەلگىلەيدۇ، ئىستېمال قىممىتى بولماي، بەلكى ئايرىۋاشلاش قىممىتى بولىدۇ. قىممەتنىڭ پۇل فورماتسىيىسى قىممەتنىڭ مۇستەقىل، تۇتىسا قولغا چىقىدىغان ئىپادىلىنىش شەكلى بولغانلىقى ئۈچۈنلا، چىن پۇلنى باشلىنىش نۇقتىسى ۋە ئاخىرقى نۇقتا قىلغان ئوبوروت شەكلى $G \cdots G'$ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەقسىتى پۇل تېپىش ئىكەنلىكىنى ئەڭ ئېنىق ئىپادىلەپ بېرىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانى پۇل تېپىشتا كەم بولسا بولمايدىغان ھالقا، پۇل تېپىش ئۈچۈن چوقۇم قىلىش شەرت بولغان نەس باسىدىغان ئىش. 〔شۇڭا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنى قوللانغان ھەممە دۆلەت قەرەللىك ھالدا بىر خىل ئەسەبىي خىيال كېسىلىگە مۇپتىلا بولۇپ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ۋاستە قىلمايلا پۇل تېپىشقا ئۇرۇنىدىغان بولۇپ قالدى.〕

2. بۇ ئايلانمىدا ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچى $P$ نىڭ فۇنكسىيىسى $G - W \cdots W' - G'$ ئوبوروتىنىڭ باسقۇچى



ئوتتۇرىسىدىكى ئۈزۈلۈپ قېلىشنى شەكىللەندۈرىدۇ. ۋەھالەنكى، بۇنداق ئۈزۈلۈپ قېلىش پەقەت ئاددىي ھالدىكى ئوبوروت $G - W - G'$ غا ۋاستە بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئايلىنىش جەريانىنىڭ شەكلىنىڭ ئۆزىدە شەكىل جەھەتتە، روشەن ئىپادىلەيدىغىنى ئۇنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئىچىدىكى ئەھۋالى: ئۇ پەقەت ئالدىن تۆلىنىدىغان قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدىغان ۋاستە، دېمەك، باي بولۇشنىڭ ئۆزىلا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىنىڭ مەقسىتى بولىدۇ.

3. بۇ بىر قاتار باسقۇچلار $G - W$ بىلەن باشلانغاچقا، ئوبوروتنىڭ ئىككىنچى ھالقىسى $W' - G'$ بولىدۇ؛ شۇڭا، باشلىنىش نۇقتىسى $G$، يەنى قىممىتىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدىغان پۇل كاپىتال بولىدۇ، ئاخىرقى نۇقتا $G'$، يەنى قىممىتى ئېشىپ بولغان پۇل كاپىتال $G + g$ بولىدۇ. بۇنىڭدا، $G$ ئۆزىنىڭ شاخچىسى بولغان $g$ بىلەن بىللە رېئاللىزاتسىيە بولۇپ بولغان كاپىتال بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. بۇ ھال $G$ نىڭ ئايلىنىشىنى باشقا ئىككى ئايلىنىشتىن، يەنى $P$ بىلەن $W'$ نىڭ ئايلىنىشىدىن پەرقلەندۈرىدۇ، ئېنىق ئېيتقاندا مۇنداق ئىككى جەھەتتىن پەرقلەندۈرىدۇ. بىر جەھەتتىن، ئىككى قۇتۇپلۇق پۇل شەكلى بىلەن؛ ھالبۇكى پۇل قىممەتنىڭ مۇستەقىل، تۇتسا قولغا چىقىدىغان مەۋجۇدىيەت شەكلى، تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىنىڭ بارلىق ئىزلىرى يوقالغان، مۇستەقىل بولغان قىممەت شەكلىدىكى مەۋجۇداتىنىڭ قىممىتى. يەنە بىر جەھەتتىن، $P \cdots P$، $P \cdots P'(P + p)$ شەكلىنىڭ گە ئۆزگىرىشى ھاجەتسىز؛ $W' \cdots W'$ شەكلىدىمۇ ئىككى قۇتۇپ ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى كۆرگىلى بولمايدۇ. — شۇڭا، $G \cdots G'$ فورمۇلىسىنىڭ

مۇنداق ئالاھىدىلىكى بولىدۇ : بىر جەھەتتىن ، كاپىتال قىممەت ئۇنىڭ چىقىش نۇقتىسى ، قىممىتى ئېشىپ بولغان كاپىتال قىممەت ئۇنىڭ قايتىش نۇقتىسى بولىدۇ ، شۇڭا كاپىتال قىممەتنىڭ ئالدىن تۆلىنىشى پۈتكۈل ھەرىكەتنىڭ ۋاستىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، قىممىتى ئېشىپ بولغان كاپىتال قىممەت پۈتكۈل ھەرىكەتنىڭ مەقسىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ يەنە بىر جەھەتتىن ، مۇنداق مۇناسىۋەت پۇل شەكلى ، يەنى مۇستەقىل بولغان قىممەت شەكلى ئۈستىدە ئىپادىلىنىدۇ ، شۇڭا ، پۇل كاپىتالمۇ پۇل تۇغدۇرىدىغان پۇل بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . قىممەتتىن قوشۇمچە قىممەت ئۇندۇرۇش جەريانىنىڭ باشلىنىشى ۋە ئاخىرلىششى بولۇپلا ئىپادىلەنمەي ، بەلكى يالتىراپ تۇرىدىغان پۇل شەكلى ئۈستىدىمۇ روشەن ھالدا ئىپادىلىنىدۇ .

4 . $G'$ ، رېئالىزاتسىيە بولۇپ بولغان پۇل كاپىتال ، $W - G$ نىڭ قوشۇمچە باسقۇچى ۋە ئاخىرلىشىش باسقۇچى بولغان $G' - W'$ نىڭ نەتىجىسى ئۇنىڭ تۇنجى ئايلانمىدا تۇرۇشى بىلەن مۇتلەق ئوخشاش بولغان شەكىلدە تۇرىدۇ . شۇڭا ، ئۇ بۇ ئايلانمىدىن چىققان ھامان ، زورايغان (جۇغلىنىپ بولغان ) پۇل كاپىتال $G' = G + g$ سۈپىتىدە يەنە ئوخشاش ئايلىنىشنى باشلايدۇ . $G - G'$ شەكلى ئىچىدە ھېچبولمىغاندا ، g نىڭ ئوبوروتى ئايلىنىش تەكرارلانغان چاغدا G نىڭ ئوبوروتىدىن ئايرىلىپ كېتىدىغانلىقى ئىپادىلەنمەيدۇ . شۇڭا ، پۇل كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشى ، ئۇنىڭ بىر قېتىملىق فورماتسىيىسىدىن ، شەكىل جەھەتتىن تەكشۈرگەندە ، پەقەت قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانى ۋە جۇغلىنىش جەريانى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . بۇنىڭدا ، ئىستېمال پەقەت $G - W <^{A}_{Pm}$ ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، بەلكى مۇشۇنداق ئىستېمالىلا



ئاندىن يەككە كاپىتالنىڭ بۇ ئايلىنىشى ئىچىدە بولىدۇ . $A - G$ ، ئىشچى تەرەپتىن قارىغاندا $G - A$ ياكى $G - W$ بولىدۇ ، شۇڭا ئىشچىلارنىڭ ئىستېمالىغا نىسبەتەن ۋاستىلىك رول ئوينايدىغان ئوبوروت $W - G - A$ (تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ) بىرىنچى باسقۇچى بولىدۇ . ئىككىنچى باسقۇچ $W - G$ بۇ يەككە كاپىتال ئايلانمىسىغا مەنسۇپ بولۇشتىن قالغان ، ئەمما بۇ ئەھۋالنى ئايلىنىشنىڭ ئۆزى كەلتۈرۈپ چىقارغان ، ئۇ ئايلىنىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى ، چۈنكى ئىشچى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، كاپىتالىستنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيىسىنى تەمىن ئېتىدىغان ماتېرىيال سۈپىتىدە بازاردا پەيدا بولىدۇ ، ئۇ ئالدى بىلەن ھايات كەچۈرۈشى كېرەك ، ئۆزىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئارقىلىق ئۆزىنى قامدىشى كېرەك . لېكىن ، بۇ يەردە ئىستېمالنىڭ ئۆزىنىڭ ئالدىنقى شەرت قىلىنىشى پەقەت كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بىلەن شۇغۇللىنىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولغانلىقى ئۈچۈندۇر ، دېمەك پەقەت ئىشچى ئۆزىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئارقىلىق ، ئۆزىنى ئەمگەك كۈچى قىلىپ ئۆزىنى قامدايدىغانلىقى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملاشتۇرىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر . ھالبۇكى Pm ، ئايلانمىغا كىرگەن ھەقىقىي تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىدىكى يېمەكلىكتىنلا ئىبارەت . $A - G$ ھەرىكىتى ئىشچىلارنى شەخسىي ئىستېمالغا ئېرىشتۈرىدىغان ، تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئۇنىڭ گۆش - قېنىغا ئايلاندۇرىدىغان ۋاستە . دەرۋەقە ، كاپىتالىست كاپىتالىستنىڭ رولىنى ئويناش ئۈچۈن مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى كېرەك ، دېمەك ، ئۇمۇ ھايات كەچۈرۈشى ۋە ئىستېمال قىلىشى كېرەك . بۇ مەقسەت ئۈچۈن ، ئۇ ئەمەلىيەتتە ئىشچىغا ئوخشاشلا ئىستېمال قىلسا كۇپايە قىلىدۇ . شۇڭا ئوبوروت

جەريانىنىڭ بۇ شەكلى جەھەتتە، كۆپلىگەن ئالدىنقى شەرتلەر هاجەت ئەمەس. لېكىن، شەكىل جەھەتتە بۇ نۇقتىمۇ ئىپادىلەنمىگەن، چۈنكى فورمۇلا $G'$ نى ئاخىرلىشىش قىلغان، دېمەك ئاشۇنداق بىر نەتىجە بىلەن ئاخىرلاشتۇرغان، بۇ نەتىجە دەرهال يەنە زورىيىپ بولغان پۇل كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدۇ.

$W' - G'$ بىۋاستە هالدا $W'$ نىڭ سېتىلىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. لېكىن بىر تەرەپنىڭ سېتىشى $W' - G'$، يەنە بىر تەرەپنىڭ سېتىۋېلىشى $G - W$ بولىدۇ. كىشىلەرنىڭ تاۋارنى، تېگىدىن ئالغاندا، ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە بولغانلىقى ئۈچۈنلا، ئۇنى ئىستېمال جەريانىغا كىرگۈزۈشكە قولاي بولسۇن ئۈچۈنلا سېتىۋالىدۇ (ئېلىپ سېتىشنى تىلغا ئالمىغاندا)، — ئۇنىڭ يا شەخسىي ئىستېمال بولۇشى، يا ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بولۇشى سېتىۋېلىنغان تاۋارنىڭ خاراكتېرىگە باغلىق. لېكىن، بۇنداق ئىستېمال $W'$ مەھسۇلات بولغان يەككە كاپىتال ئايلانمىسىغا كىرمەيدۇ، بۇ مەھسۇلات دەل سېتىلىشنى كۈتۈپ تۇرغان تاۋار بولۇپ، بۇ ئايلانمىدىن سىقىپ چىقىرىلغان. بۇ $W'$، روشەنكى باشقىلارنىڭ ئىستېمالىنى تەمىن ئېتىدۇ. شۇڭا، سودا ھېرىسمەنلىرى " سىستېمىسى (بۇ سىستېما $G - W \cdots P \cdots W' - G'$ فورمۇلىسىنى ئۆز ئاساسى قىلىدۇ)نىڭ ئاقىلغۇچىلىرىدىن مۇنداق ئۇزۇن ۋەز - نەسىھەتنى تاپتۇق: كاپىتالىست ئىشچىغا ئوخشاشلا ئىستېمال قىلىشى كېرەك، كاپىتالىستلار دۆلىتى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى ئۆزىدىن هاماقەترەك بولغان دۆلەتنىڭ ئىستېمال قىلىشىغا ۋە ئىستېمال جەريانىنى داۋاملاشتۇرۇشىغا ئۆتۈنۈپ بېرىشى، ئۇنىڭ ئەكسىچە ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىنى ئۆزىنىڭ مەڭگۈلۈك ئىشى



قىلىشى كېرەك. بۇنداق ۋەز - نەسىھەت شەكىل ۋە مەزمۇن جەھەتتىن كېيىنكى دىنىي ئاتىلارنىڭ شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان دەرۋىشلىك ئەمرۇ - مەرۇپلىرىنى ئەسلىتىدۇ.

---

بۇنىڭدىن كاپىتالنىڭ ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئوبوروت بىلەن ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىردەك ئىكەنلىكىنى، ئىككىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. چۈنكى $G - W$ ۋە $W' - G'$ دىن ئىبارەت بۇ ئىككى باسقۇچنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئوبوروت ھەرىكىتى، شۇڭا كاپىتالنىڭ ئوبوروتى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتىنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ. لېكىن ئوبوروت ساھەسىگىلا ئەمەس، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگىمۇ مەنسۇپ بولغان كاپىتال ئايلانمىسىنىڭ فۇنكسىيىسى جەھەتتە بەلگىلەنگەن بۆلەك، باسقۇچ سۈپىتىدە بولغان كاپىتال ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتى ئىچىدە ئۆزىنىڭ ئالاھىدە ئايلانمىسىنى تاماملايدۇ. ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتى بىرىنچى باسقۇچتا، كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەش فورماتسىيىسىگە ئىگە قىلىدۇ؛ ئىككىنچى باسقۇچتا، ئۇنىڭغا قايتىدىن ئايلىنىش بىلەن شۇغۇللىنالمايدىغان تاۋار فۇنكسىيىسىنى تاشلاتقۇزۇۋېتىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇنىڭغا بىر خىل مۇمكىنچىلىك يارىتىپ بېرىپ، ئۇنىڭ ئالاھىدە بولغان كاپىتال ئايلانمىسىنى كاپىتال ئىچىدە ئاشقان قوشۇمچە قىممەت ئوبوروتىدىن ئايرىۋېتىدۇ.

شۇڭا، پۇل كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى سانائەت كاپىتالى ئايلىنىشىنىڭ ئەڭ بىر تەرەپلىمە، دېمەك ئەڭ روشەن ۋە ئەڭ تىپىك ئىپادە شەكلى؛ سانائەت كاپىتالىنىڭ مەقسىتى ۋە مۇددىئاسى — قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش، پۇل تېپىش ۋە جۇغلانما جۇغلاشتا — ناھايىتى روشەن ئىپادىلىنىدۇ (قىممەت

سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىش بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ) . چۈنكى بىرىنچى باسقۇچ $G - W$ بولغاچقا ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەشكىلىي قىسىملىرىنىڭ تاۋار بازىرىدىن كېلىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ ، شۇنداقلا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئوبوروت ، سودىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغانلىقىنىمۇ كۆرسىتىدۇ . پۇل كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشى يالغۇز تاۋار ئىشلەپچىقىرىشلا ئەمەس ؛ بۇنداق ئايلىنىشنىڭ ئۆزى ئوبوروت ئارقىلىقلا ئاندىن داۋاملىشىدۇ ، ئۇ ئوبوروتنى ئالدىنقى شەرت قىلغان . بۇ نۇقتا ناھايىتى ئېنىق بولۇپ بولدى ، چۈنكى ئوبوروت شەكلىگە مەنسۇپ بولغان $G$ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەتنىڭ ئەڭ دەسلەپكى نوقۇل شەكلى ، ئەمما باشقا ئىككى خىل ئايلىنىش شەكلىدە بۇنداق بولمايدۇ .

پۇل كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسى باشتىن - ئاخىر ئالدىن تۆلىنىدىغان قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇشنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپلا تۇرسا ، ئۇ باشتىن - ئاخىر سانائەت كاپىتالىنىڭ ئادەتتىكى ئىپادىسى بولىدۇ . $P \cdots P$ دە ، كاپىتالنىڭ پۇل ئىپادىسى ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ باھاسىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ ، شۇڭا ، ئۇ پۇل ھېسابلايدىغان ئىپادىنىڭ قىممىتى سۈپىتىدىلا بارلىققا كەلگەن ھەمدە شۇنداق شەكىل بىلەن ھېسابقا خاتىرىلەپ كىرگۈزۈلگەن .

يېڭىدىن پەيدا بولغان كاپىتال تۇنجى قېتىم پۇل سۈپىتىدە ئالدىن تۆلەنسىلا ھەمدە ئوخشاش شەكىلدە قايتۇرۇۋېلىنسىلا ، مەيلى بۇ ھال سانائەت كاپىتالى مەلۇم بىر تىجارەت تارمىقىدىن يەنە بىر تىجارەت تارمىقىغا يۆتكەلگەندە يۈز بەرسۇن ياكى سانائەت كاپىتالى تىجارەتتىن چېكىنىپ چىققاندا يۈز بەرسۇن ، $G \cdots G'$ سانائەت كاپىتالى ئايلانمىسىنىڭ ئالاھىدە شەكلىگە ئايلىنىدۇ . بۇ



يەنە تۇنجى قېتىم پۇل شەكلى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتال فۇنكسىيىسىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، قوشۇمچە قىممەت ئۆزىنىڭ تىجارەت تارمىقىدا بارلىققا كەلمەي ، بەلكى باشقا تىجارەت تارمىقىدا مۇنداق فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەندە ، بۇ نۇقتا ناھايىتى روشەن ئىپادىلىنىدۇ . $G \cdots G'$ بۇ كاپىتالنىڭ دەسلەپكى ئايلىنىشى بولۇشى مۇمكىن ؛ ئۇ ئايلىنىش ، ئاخىرقى ئايلىنىش بولۇشىمۇ مۇمكىن ؛ ئۇنى ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنىڭ شەكلى دەپ قاراشقا بولىدۇ ؛ مەيلى پۇل شەكلىدە يېڭىدىن جۇغلانغان كاپىتال بولسۇن ياكى مەلۇم بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىن يەنە بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا يۆتكەش ئۈچۈن ھەممىسى پۇلغا ئايلاندۇرۇلغان كونا كاپىتال بولسۇن ، ئۇ يېڭىدىن سېلىنغان كاپىتالنىڭ شەكلىدۇر .

پۇل كاپىتال دەل قوشۇمچە قىممەت ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال ، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ، بۇ ئايلىنىشنى بارلىق ئايلىنىش باشتىن - ئاخىر ئۆز ئىچىگە ئالغان شەكىل بىلەن ئورۇندايدۇ . ئىش ھەققىنى ئالدىن تۆلەشنىڭ نورمال شەكلى پۇل تۆلەش ؛ بۇ جەريان چوقۇم ھەر قېتىمقى بىر قەدەر قىسقا ۋاقىتتىن كېيىن بىر قېتىم داۋاملاشتۇرۇلىدۇ ، چۈنكى ئىشچى بىر تىيىن تاپسا بىر تىيىننى تەسەررۇپ قىلىدۇ . شۇڭا ، كاپىتالىست ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتالىستى بولۇشى شەرت ، ئۇنىڭ كاپىتالى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئىشچىلار بىلەن قارىمۇقارشى بولۇشى شەرت . بۇنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالغان ياكى ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنى سانىقانغا ئوخشاش ، بىۋاسىتە ياكى ۋاسىتىلىك ھالدا ئۆزئارا ئورۇشتۇرۇشقا بولمايدۇ (ئەگەر مۇنداق بولسا ، پۇل كاپىتالىنىڭ بىر قەدەر كۆپ بولغان سانى ، ئەمەلىيەتتە ، تاۋارنىڭ شەكلىدىلا

پەيدا بولىدۇ، پۇل پۇلنى ھېسابلاش شەكلىدىلا پەيدا بولىدۇ، ئاخىرىدا پەرقنى تەڭپۇڭلاشتۇرۇش ئۈچۈنلا، ئاندىن نەق پۇل شەكلىدە پەيدا بولىدۇ). يەنە بىر جەھەتتىن، ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن بارلىققا كەلگەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىنى كاپىتالىست خۇسۇسىي ئىستېمال ئۈچۈن خەجلەيدۇ، بۇ پارچە سېتىش سودىسىغا مەنسۇپ. مەيلى قانداق ئەگرى - توقايلىقلارنىڭ بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، قوشۇمچە قىممەتنىڭ بۇ بىر قىسمى ھەمىشە نەق پۇل، قوشۇمچە قىممەت بولغان پۇل شەكلىدە خەجلىنىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ بۇ قىسمىنىڭ قانچىلىك بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئەھۋالنىڭ ھەممىسى ئوخشاش بولىدۇ. ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۆزلۈكسىز رەۋىشتە، قايتىدىن ئىش ھەققى ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن پۇل كاپىتال (G — A) بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، ئەمما g كاپىتالىستنىڭ خۇسۇسىي ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان قوشۇمچە قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. شۇڭا، ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممەت ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدىغان G بىلەن ئۇنىڭ ئاشقان قىممىتىنىڭ سوممىسى بولغان g شۇ شەكىلدە خەجلەشكە قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن، چوقۇم پۇل شەكلىنى ساقلاپ قېلىشى كېرەك.

$G' = G + g$ نى نەتىجە قىلغان فورمۇلا $G — W \cdots P \cdots W' — G'$، شەكىل جەھەتتە ئالدامچىلىق خاراكتېرگە، خىيال خاراكتېرگە ئىگە، بۇ ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت ۋە قىممىتى ئاشقان قىممەتنىڭ پۇلدىن ئىبارەت تەڭ قىممەتلىك شەكلىنىڭ مەۋجۇت بولۇشىدىن كۆرۈلگەن. بۇ فورمۇلىدا تەكىتلەنگىنى قىممەتنىڭ قىممىتىنىڭ ئېشىشى ئەمەس، بەلكى بۇ جەريانىنىڭ **پۇل شەكلى**، تەكىتلەنگىنى، ئاخىرقى ھېسابتا ئوبوروتتىن ئېلىنىۋېلىنىدىغان پۇل شەكلىدىكى قىممەت،



ئەسلىدە ئوبوروتقا ئالدىن تۆلەنگەن پۇل شەكلىدىن چوڭ بولغان قىممەت، يەنى تەكىتلەنگىنى كاپىتالىست ئىگىدارلىقىدىكى ئالتۇن - كۈمۈش سانىنىڭ ئېشىشى. ئاتالمىش پۇلپەرەستلىك[28]، $G — W — G'$ دىن ئىبارەت بۇ ئۈزۈلۈشسىز شەكىلنىڭ ئىپادىسى خالاس. شۇنداق بىر ھەرىكەتنىڭ ئىپادىسى خالاس، بۇ ھەرىكەت يالغۇز ئوبوروتتىلا ئېلىپ بېرىلىدۇ، چۈنكى، بۇ ئىككى ھەرىكەتنى (1) $G — W$ نى (2) $W — G'$ نى مۇنداق چۈشەندۇرۇشكىلا بولىدۇ: W ئىككىنچى ھەرىكەتتە ئۆزىنىڭ قىممىتىدىن يۇقىرى باھادا سېتىلغان، شۇڭا، ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنغان پۇل سېتىۋېلىش ۋاقتىدا ئوبوروتقا سېلىنغان پۇلى كۆپ بولغان. لېكىن $G — W \cdots P \cdots W' — G'$ بىردىنبىر شەكىل دەپ جەزىملەشتۈرۈلسە، ئۇ تېخىمۇ تەرەققىي قىلغان سودا ھېرىسمەنلىرى سىستېمىسىنىڭ ئاساسىغا ئايلىنىدۇ، چۈنكى، سودا ھېرىسمەنلىرى سىستېمىسىدا تاۋار ئوبوروتىلا ئەمەس، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشمۇ زۆرۈر ئامىل بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

$G — W \cdots P \cdots W' — G'$ نى كۆچمە بولغان، ئۆزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرىدىغان شەكىل ئەمەس، بىر قېتىملىق شەكىل دەپ جەزىملەشتۈرسەك، دېمەك مۇنداق شەكىلنى ئايلىنىش شەكىللىرىنىڭ بىرى ئەمەس، بەلكى بىردىنبىر ئايلىنىش شەكلى قىلساقلا، ئۇنىڭ خىيال خاراكتېرى ۋە شۇنىڭدەك ئۇنىڭغا ماس كېلىدىغان خىيالنى چۈشەندۇرۇش مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ئۆزى باشقا شەكىلنى كۆرسەتكەن.

بىرىنچىدىن، بۇ ئايلىنىشنىڭ ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، شۇڭا، بۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى، شۇنىڭدەك ئۇ بەلگىلىگەن ئالاھىدە ئىجتىمائىي فورماتسىيىنى ئۆزىنىڭ

ئاساسى قىلغان . $G - W = G - W<^{A}_{Pm}$ ؛ ئەمما $G - A$ ياللانما ئىشچىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ ، شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى قىلىنغان قىسمىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ ، شۇڭا ، ئەمگەك جەريانى ۋە قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانىنى ، يەنى كاپىتالنىڭ فورماتسىيىسى بولۇپ بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ .

ئىككىنچىدىن ، $G \cdots G'$ تەكرار ئېلىپ بېرىلسا ، ئۇنداقتا ، پۇل شەكلىنىڭ قايتىشى خۇددى بىرىنچى باسقۇچتىكى پۇل شەكلىگە ئوخشاش ھەش - پەش دېگۈچە يوقىلىدۇ . $G - W$ يوقىلىپ ، $P$ گە ئورۇن بېرىدۇ . پۇلنىڭ ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە قايتا - قايتا ئالدىن تۆلىنىشى ، بۇنداق ئالدىن تۆلەشنىڭ پۇل سۈپىتىدە ئۇزلۇكسىز قايتىپ كەلگىنىگە ئوخشاش ، ئوبوروتتا ھەش - پەش دېگۈچە يوقىلىدىغان ئامىللا بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

ئۈچىنچىدىن ،

$$G—W\cdots P\cdots W'—G'.\ G—W\cdots P\cdots W'—G'.\ G—W\cdots P\cdots$$

ۋەھاكازا .

ئايرىلىش ئىككىنچى قېتىم ئېلىپ بېرىلغاندا ، $G$ نىڭ ئىككىنچى قېتىملىق ئايلىنىشى تاماملىنىشتىن بۇرۇن ، $P \cdots W' - G'. G - W \cdots P$ ئايلىنىشى بۇرۇنلا بارلىققا كېلىپ بولغان ؛ شۇنىڭ بىلەن ، ئۇنىڭدىن كېيىنكى بارلىق ئايلىنىشنى $P \cdots W' - G - W \cdots P$ شەكلىدە ئېلىپ بېرىلغان دەپ قاراشقا بولىدۇ ، شۇڭا $G - W$ نى بىرىنچى



قېتىملىق ئايلىنىشنىڭ بىرىنچى باسقۇچى قىلىشقا بولىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە قايتا - تەكرارلىنىدىغان ئايلىنىشىنىڭ ھەش - پەش دېگۈچە يوقىلىدىغان تەييارلىقلا قىلىنىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى تۇنجى قېتىم پۇل شەكلىدە سېلىنغاندا ، ئەمەلىيەتتە ، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ .

يەنە بىر جەھەتتىن ، $P$ نىڭ ئىككىنچى قېتىملىق ئايلىنىشى تاماملانغىچە ، تۇنجى قېتىملىق $W' - G'. G - W \cdots P \cdots W'$ (قىسقارتىپ $W' \cdots W'$ دەپ ئاتىلىدۇ ) ئايلىنىشى ، يەنى تاۋار كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى تاماملانغان بولىدۇ . شۇڭا ، بىرىنچى شەكىل باشقا ئىككى شەكىلنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ؛ شۇ سەۋەبتىن ، پۇلنىڭ شەكلىمۇ يوقىلىدۇ ، ئەگەر ئۇ نوقۇل ھالدىكى قىممەت ئىپادىسى بولمىسا ، تەڭ قىممەت شەكلىنىڭ ، پۇلنىڭ قىممىتىنىڭ ئىپادىسى بولىدۇ .

تۆتىنچىدىن ، ئەگەر يېڭىدىن بارلىققا كەلگەن ، تۇنجى قېتىم $G - W \cdots P \cdots W' \quad G'$ ئايلانمىسىنى تاماملىغان يەككە كاپىتالنى تەكشۈرسەك ، ئۇنداقتا ، $G - W$ بۇ يەككە كاپىتال بېسىپ ئۆتكەن تۇنجى قېتىملىق ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تەييارلىق ، ئالدىن ماڭىدىغان باسقۇچى بولىدۇ . شۇڭا ، $G - W$ دىن ئىبارەت بۇ باسقۇچ ئالدىنقى شەرت سۈپىتىدە مەۋجۇت بولمايدۇ ، ئۇنىڭ ئەكسىچە ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ ياكى بەلگىلەيدۇ . لېكىن ، بۇ ھال بۇ يەككە كاپىتالغىلا مۇۋاپىق كېلىدۇ . كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئالدىنقى شەرت سۈپىتىدە مەۋجۇت بولسىلا ، دېمەك ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بەلگىلىگەن ئىجتىمائىي ھالەتتە تۇرسىلا ، ئۇنداقتا ، سانائەت كاپىتالى ئايلانمىسىنىڭ ئادەتتىكى شەكلى پۇل كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى بولىدۇ . شۇڭا ، كاپىتالىستىك

ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بۇرۇنلا ئالدىنقى شەرت سۈپىتىدە مەۋجۇت بولغان، ئەگەر بۇ يېڭىدىن سېلىنغان سانائەت كاپىتالىنىڭ تۇنجى قېتىملىق پۇل كاپىتال ئايلانمىسىنىڭ ئىچىدە بولمىسا، ئۇنداقتا، بۇ ئايلانمىنىڭ سىرتىدا بولىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ دائىم مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى، ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرىدىغان $P \cdots P$ ئايلىنىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. بىرىنچى باسقۇچ $W<^{A}_{Pm}$ $G - W$ دا بۇ ئالدىنقى شەرت بۇرۇنلا بارلىققا كېلىپ بولغان، چۈنكى، بىر جەھەتتىن، ئۇ ياللانما ئىشچىلار سىنىپىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ؛ يەنە بىر جەھەتتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالغۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بىرىنچى باسقۇچ بولغان $W - G$ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ساتقۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا $G' - W'$ بولىدۇ، دېمەك، $W'$ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئالدىنقى شەرت تاۋار كاپىتالىدۇر، دېمەك، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ نەتىجىسى بولغان كاپىتالنىڭ ئۆزىدۇر، دېمەك ھەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىدۇر.



# 2 - باب
# ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشى

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشىنىڭ ئومۇمىي فورمۇلىسى: $P \cdots W' - G' - W \cdots P$ دىن ئىبارەت. بۇ ئايلىنىش ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى فۇنكسىيىسىنىڭ دەۋرىي مۇددەتتە يېڭىلىنىشىنى بىلدۈرىدۇ، دېمەك تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى بىلدۈرىدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ؛ ئۇ قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشنىلا بىلدۈرۈپ قالماي، يەنە قوشۇمچە قىممەتنىڭ دەۋرىيلىك تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىنىمۇ بىلدۈرىدۇ؛ ئۇ، ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدە تۇرغان سانائەت كاپىتالىنىڭ بىر قېتىم فۇنكسىيە ئۆتىمەستىن، دەۋرىي مۇددىتىنى تەكرارلاپ فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ، شۇڭا، جەرياننىڭ قايتا باشلىنىشىنى باشلىنىش نۇقتىسى بەلگىلىگەن. $W'$ نىڭ بىر قىسمى بەزى شارائىتلاردا، (سانائەت كاپىتالىنىڭ بەزى سېلىنما تارماقلىرىنىڭ ئىچىدە) بىۋاستە ھالدا يەنە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە، ئۇنى تاۋار دەپ ئىشلەپچىقىرىدىغان ئوخشاش ئەمگەك جەريانىغا كىرىدۇ؛ بۇنداقتا، ئۇنىڭ قىممىتىنى رېئال پۇل ياكى پۇل بەلگىسىگە ئايلاندۇرۇش كەتمەيدۇ ياكى ئۇنىڭ قىممىتىنى ئايلاندۇرۇش پۇل ھېسابلاشنىڭ مۇنداق مۇستەقىل ئىپادىسىگىلا ئىگە بولىدۇ. بۇ بىر قىسىم

قىممەت ئوبوروتقا كىرمەيدۇ . بۇنداقتا ، بەزى قىممەت ئوبوروت جەريانىغا كىرمىگىنى بىلەن ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرىدۇ . $W'$ دە قىممەتنىڭ كاپىتالىست ئوشۇقچە مەھسۇلات دەپ ھېسابلىغان قىسمىنىڭ ئەمەلىي نەرسە شەكلىدە سەرپ بولۇپ كەتكەن قىسمىمۇ ئوخشاش . ئەمما ، بۇنداق ئەھۋال كاپىتالىستىڭ ئىشلەپچىقىرىشقا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، يېزا ئىگىلىكىدە ئەڭ كۆپ دىققەت قىلىشقا ئەرزىيدۇ .

بۇ شەكىلدە مۇنداق ئىككى نۇقتىنى ئاسان كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ .

بىرىنچىسى ، بىرىنچى خىل شەكىل $G' \cdots G$ دە ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ، يەنى $P$ نىڭ فۇنكسىيىسى پۇل كاپىتالنىڭ ئوبوروتىنى ئۈزۈپ قويۇپ ، $G - W$ ۋە $W' - G'$ دىن ئىبارەت ئىككى باسقۇچ ئوتتۇرىسىدىكى ۋاسىتىلا بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ بۇ يەردە ، سانائەت كاپىتالنىڭ ئومۇمىي ئوبوروت جەريانى ، ئۇنىڭ ئوبوروت باسقۇچىدىكى ھەنىنىۋا ھەرىكىتى ، قۇتۇپ بېشى بولۇپ ئايلىنىشنى باشلاتقۇزىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن قۇتۇپ ئاخىرى بولۇپ ئوخشاش بىر شەكىل ، يەنى ئايلانما بىلەن قايتىدىن باشلانغان شەكىل بىلەن ئايلانمىنى ئاخىرلاشتۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئوتتۇرىسىدىكى ۋاسىتىلا ، دېمەك ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى ۋاسىتىلا بولىدۇ . ھەقىقىي ئوبوروت ، پەقەت دەۋرىي مۇددەتتى يېڭىلانغان ۋە يېڭىلىنىش ئارقىلىق ئۇدا داۋاملىشىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋاسىتىسى بولىدۇ .

ئىككىنچىسى ، ئومۇمىي ئوبوروت ئىپادىلىگەن شەكىل ، ئۆزى پۇل كاپىتال ئايلىنىشىدا ئىگە بولغان شەكىلنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ . پۇل كاپىتالنىڭ ئايلانمىسىدا ، قىممەت بەلگىلىمىسىنى



تىلغا ئالماي تۇرىمىز ، ئومۇمىي ئوبوروتنىڭ شەكلى $G - W - G\ (G - W.\ W - G)$ بولىدۇ ؛ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ ئايلانمىسىدا ، ئوخشاشلا قىممەت بەلگىلىمىسىنى تىلغا ئالماي تۇرىمىز ، ئومۇمىي ئوبوروتنىڭ شەكلى ئەكسىچە ، $W - G - W\ (W - G.\ G - W)$ بولىدۇ ، شۇڭا ئاددىي تاۋار ئوبوروتىنىڭ شەكلى بولىدۇ .

## I . ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش

ئالدى بىلەن $P \cdots P$ نىڭ ئىككى قۇتۇپى ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت ساھەسىدە داۋاملىشىدىغان جەريان : $W' - G' - W$ نى تەكشۈرىمىز .

بۇ ئوبوروتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى — تاۋار كاپىتال $W' = W + w = P + w$ . تاۋار كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى $W' - G'$ (بۇ ھەم تاۋار كاپىتال ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال قىممەت بىلەن باراۋەر بولغان $P$ نىڭ رېئالىزاتسىيە بولۇشى ، ھەم تاۋار كاپىتال ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ رېئالىزاتسىيە بولۇشى ، $P$ بۇنىڭدا تاۋارنىڭ تەشكىلىي قىسمى $W$ بولىدۇ ، قوشۇمچە قىممەت ئوخشاش تاۋارنىڭ مىقدارىنىڭ ۋاسىتە قىممىتىنىڭ $w$ گە باراۋەر بولغان تەشكىلىي قىسمى بولىدۇ )نى ئايلانمىسىنىڭ بىرىنچى شەكلىنى تەكشۈرگەندە تەكشۈرۈپ ئۆتتۇق . لېكىن ئۇنىڭدا ، ئۇ ئۈزۈلۈپ قالغان ئوبوروتنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى ۋە پۈتكۈل ئايلانمىسىنىڭ ئاخىرلىشىش باسقۇچىنى شەكىللەندۈرگەنىدى . بۇنىڭدا ئايلانمىسىنى شەكىللەندۈرىدىغان ئىككىنچى باسقۇچنى شەكىللەندۈرىدۇ ، لېكىن يەنە ئوبوروتنىڭ بىرىنچى باسقۇچىنىمۇ

شەكىللەندۇرىدۇ. بىرىنچى قېتىملىق ئايلانما $G'$ ئاخىرلىشىدۇ؛ $G'$ ئەسلىدىكى $G$ گە ئوخشاش، قايتىدىن پۇل كاپىتال بولۇپ ئىككىنچى قېتىملىق ئايلىنىشنى باشلايدۇ، شۇڭا $G'$ ئۆز ئىچىگە ئالغان $G$ ۋە $g$ (قوشۇمچە قىممەت) داۋاملىق تۇردە ئوخشاش بىر ئورۇبېتىدا ئايلىنامدۇ ياكى ئوخشاش بولمىغان ئورۇبېتىدا ماڭامدۇ، دەسلەپتە ئۇنى ئىلگىرىلەپ تەتقىق قىلىشنىڭ ھاجىتى يوق ئىدى. ئەگەر بىز بىرىنچى قېتىملىق ئايلانمىسىنىڭ قانداق يېڭىلىنىدىغانلىقى ئۇستىدە ئىلگىرىلەپ ئىزدەنگەن بولساق، ئۇنداقتا، بۇ مەسىلىنى تەتقىق قىلىش زۆرۈر بولاتتى. لېكىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئايلانمىسىدا، بۇ نۇقتىنى چوقۇم بەلگىلەش كېرەك. چۈنكى ئۇنىڭ بىرىنچى قېتىملىق ئايلانمىسىنىڭ خاراكتېرى ئاشۇ نۇقتىغا باغلىق، ۋەھالەنكى بۇ ئايلانمىدا، $W' — G'$ ئوبوروتنىڭ بىرىنچى باسقۇچى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، بۇ باسقۇچنى $G — W$ تولۇقلايدۇ. بۇ فورمۇلىنىڭ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ۋەكىللىك قىلىشى ياكى كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ۋەكىللىك قىلىشى بۇ نۇقتىنىڭ قانداق بەلگىلىنىشىگە باغلىق. شۇڭا، ئايلىنىشنىڭ شەكلى مۇنداق بەلگىلەشكە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ.

ئەمدى ئالدى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرىمىز. بۇنىڭدا، بىرىنچى بابتىكىگە ئوخشاش بارلىق شەرت ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز، يەنە تاۋار ئۇلارنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىۋېلىنغان ۋە سېتىلغان دەپ پەرەز قىلىمىز. بۇ پەرەزلەرگە ئاساسەن، بارلىق قوشۇمچە قىممەت كاپىتالىستنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا كىرىدۇ. تاۋار كاپىتال $W'$ پۇلغا ئايلانغان ھامان، پۇلنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنىڭ كاپىتال قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان بىر قىسمى



سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىدا داۋاملىق ئوبوروت بولىدۇ؛ يەنە بىر قىسمى، يەنى ئالتۇنغا ئايلانغان قوشۇمچە قىممەت ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتىغا كىرىدۇ، بۇ كاپىتالىستنى باشلىنىش نۇقتىسى قىلغان پۇل ئوبوروتى، لېكىن بۇ ئوبوروت ئۇنىڭ (كاپىتالىستنىڭ) يەككە كاپىتالىنىڭ ئوبوروتىنىڭ سىرتىدا ئېلىپ بېرىلىدۇ.

مىساللىرىمىز بىلەن چۈشەندۈرسەك، تاۋار كاپىتال $W'$ 10 مىڭ قاداق يىپ، ئۇنىڭ قىممىتى 500 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. ئۇنىڭ 422 فوند ستېرلىڭى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتى بولىدۇ، ئۇ 8440 قاداق يىپنىڭ پۇل شەكلى سۈپىتىدە $W'$ دىن باشلانغان كاپىتال ئوبوروتىنى داۋاملاشتۇرىدۇ؛ 78 فوند ستېرلىڭنىڭ قوشۇمچە قىممىتى، يەنى تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ نورمىدىن ئاشقان قىسمى 1560 قاداق يىپنىڭ پۇل شەكلى بولۇپ، بۇ ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىقىدۇ، ھالبۇكى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتى ئىچىدە ئايرىلىش ئورۇبېتىدا ماڭىدۇ.

$$W'\begin{pmatrix} W \\ + \\ w \end{pmatrix} — G' \begin{pmatrix} G \\ + \\ g \end{pmatrix} \begin{matrix} — W<{}^{A}_{Pm} \\ \\ — w \end{matrix}$$

$g — w$ بىر قاتار پۇل بىلەن ئېلىپ بېرىلغان سېتىۋېلىش. كاپىتالىست ياكى بۇ پۇلغا ھەقىقىي تاۋارنى سېتىۋالىدۇ، ياكى ئۆزىنىڭ مۇبارەك تېنىگە ياكى ئائىلىسىنىڭ مۇلازىمەت چىقىمىنى تۆلەيدۇ. بۇنداق سېتىۋېلىش چۇۋالچاق بولىدۇ، ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدە ئېلىپ بېرىلىدۇ. شۇڭا، بۇنداق پۇلدا ۋاقىتىنچە مەخسۇس كۈندىلىك ئىستېمال خىراجىتىنى تەمىن ئېتىدىغان پۇل زاپىسى ياكى ساقلانما پۇل شەكلى قوللىنىلىدۇ،

چۈنكى ئوبوروتى ئۈزۈلگەن بۇ پۇل ساقلانما پۇل شەكلىدە تۇرىدۇ. بۇنداق پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ فۇنكسىيىسى — پۇلنىڭ ۋاقتىنچە ساقلانما پۇل بولۇش شەكلىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ — پۇل شەكلى بولغان G ئۈستىدىكى كاپىتالنىڭ ئوبوروتىغا كىرمەيدۇ. بۇنداق پۇل ئالدىن تۆلەنمەستىن، بەلكى خەجلىۋېتىلىدۇ.

بۇرۇن، ئالدىن تۆلەنگەن ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ھەنىنىۋاسىنىڭ بىر باسقۇچتىن باشقا بىر باسقۇچقا يۆتكىلىدىغانلىقىنى پەرەز قىلغانىدۇق. بۇ يەردە يەنە P بولغان تاۋار مەھسۇلاتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى P نىڭ ئومۇمىي قىممىتى بولغان 422 فوند ستېرلىڭغا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت 78 فوند ستېرلىڭنىڭ قوشۇلغانلىقىغا ۋەكىللىك قىلىدىغانلىقىنىمۇ پەرەز قىلىمىز. بىزنىڭ مىسالىمىزدا، بىزنىڭ تەكشۈرگىنىمىز ئايرىشقا بولىدىغان تاۋار مەھسۇلات بولىدۇ. مىسالىمىزچە بولغاندا، قوشۇمچە قىممەت 1560 قاداق يىپ شەكلىدە مەۋجۇت بولىدۇ؛ بىر قاداق يىپنى ھېسابات بىرلىكى قىلساق، 2.496 ئۇنسىيە يىپ شەكلىدە مەۋجۇت بولىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر تاۋار مەھسۇلات، ئالايلۇق قىممىتى 500 فوند ستېرلىڭ بولغان ھەمدە ئوخشاش قىممەتتىن تەركىب تاپقان بىر ماشىنا، گەرچە بۇ ماشىنىنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى 78 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتكە باراۋەر بولسىمۇ، لېكىن 78 فوند ستېرلىڭ پەقەت ماشىنىدىلا مەۋجۇت بولىدۇ؛ بۇ ماشىنىنى چېقىۋېتىشكە توغرا كەلمىسىلا ئۇنى كاپىتال قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەت دەپ ئايرىش مۇمكىن ئەمەس. بۇنداقتا ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتى بىلەن ئۇنىڭ قىممىتىمۇ بۇزۇپ تاشلىنىدۇ. شۇڭا، قىممەتنىڭ ئىككى تەشكىلىي قىسمى، چۈشەنچىدىكىدەك، تاۋار



گەۋدىسىنىڭ ھەربىر تەشكىلىي قىسمى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ، ئەمما ھەربىر قاداق يىپ 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ ئايرىشقا بولىدىغان، مۇستەقىل بولغان تاۋار ئامىلىغا ئوخشاش، تاۋار W′ نىڭ بىر - بىرىدىن مۇستەقىل بولغان ئامىلى بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ. ماشىنا سورۇنىدا، ئومۇمىي تاۋار، تاۋار كاپىتال، ماشىنىنىڭ ھەممىسىنى سېتىۋېتىش كېرەك بولىدۇ، g ئاندىن ئۇنىڭ ئالاھىدە ئوبوروتىغا كىرىدۇ. يىپ سورۇنىدا، كاپىتالىست 8440 قاداق يىپنى ساتىدىغانلا بولسا، قالغان 1560 قاداق يىپنىڭ سېتىلىشى (ئىستېمال بۇيۇمى) W — (78 فوند ستېرلىڭ) g — (1560 قاداق يىپ) W شەكلىدە قوشۇمچە قىممەتنىڭ تامامەن ئايرىشقا بولىدىغان بىر ئوبوروتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. لېكىن مەھسۇلات بولغان 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ ھەربىر قىسمىنىڭ قىممەت ئامىلى ئومۇمىي مەھسۇلاتتا ئىپادىلەنگەنگە ئوخشاش، مەھسۇلاتنىڭ ھەربىر قىسمىدا ئىپادىلىنىدۇ. 10 مىڭ قاداق يىپنى مۇنۇلارغا ئايرىشقا بولىدۇ. ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممەت (c)، 7440 قاداق يىپ، قىممىتى 372 فوند ستېرلىڭ؛ ئۆزگىرىشچان قىممەت (v)، 1000 قاداق يىپ، قىممىتى 50 فوند ستېرلىڭ؛ قوشۇمچە قىممەت (m)، 1560 قاداق يىپ، قىممىتى 78 فوند ستېرلىڭ. ئوخشاشلا ھەربىر قاداق يىپنىمۇ مۇنۇلارغا ئايرىشقا بولىدۇ: c بولسا 11.904 ئۇنسىيە يىپقا باراۋەر، ئۇنىڭ قىممىتى 8.928 پېنس؛ v بولسا 1.600 ئۇنسىيە يىپقا باراۋەر، ئۇنىڭ قىممىتى 1.200 پېنس؛ m بولسا 2.496 ئۇنسىيە يىپقا باراۋەر، ئۇنىڭ قىممىتى 1.872 پېنس. كاپىتالىستمۇ 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ قېتىم بويىچە سېتىلىشى داۋامىدا، ھەربىر قىسىم ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەت ئامىلىنىمۇ قېتىم بويىچە ئىستېمال قىلالايدۇ ھەمدە

بۇنىڭدىن $c + v$ نىڭ قوشۇلمىسىنى قېتىم بويىچە رېئالىزاتسىيە قىلالايدۇ . لېكىن ، بۇ ئۇسۇلنىڭ ئالدىنقى شەرتى تېگىدىن ئېيتقاندا ، 10 مىڭ قاداق يىپنى تامامەن سېتىۋېتىش ، دېمەك 8440 قاداق يىپنى سېتىۋېتىپ ، $c + v$ نىڭ قىممىتىنى تۆلەش (بىرىنچى كىتاب 7 - باب 2 - پاراگراف ) .

مەيلى قانداقلا بولمىسۇن ، $W'$ ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەت $W' - G'$ ئارقىلىق ھامان ئايرىلىدۇ ، ئايرىلىپ ئوخشاشمىغان پۇل سوممىسىغا ئايلىنىدۇ ؛ بۇ ئىككى خىل سورۇندا G بىلەن g ئەمەلىيەتتە قىممەتنىڭ ئايلىنىش شەكلى بولىدۇ ، بۇ قىممەت ئەسلىدە $W'$ دە تاۋار باھاسىنىڭ مۇنداق ئالاھىدە بولغان ، پەقەت چۈشەنچىدىكى ئىپادىسىگىلا ئىگە بولىدۇ .

$w - g - w$ ئاددىي ھالدىكى تاۋار ئوبوروتى . ئۇنىڭ بىرىنچى باسقۇچى بولغان $w - g$ تاۋار كاپىتالنىڭ ئوبوروتى بولغان $W' - G'$ نىڭ ئىچىدە بولىدۇ ، دېمەك كاپىتالنىڭ ئايلانمىسى ئىچىدە بولىدۇ ؛ ئەكسىچە ، ئۇنىڭ تولۇقلىما باسقۇچى بولغان $g - w$ بۇ ئايلانمىنىڭ سىرتىدا بولىدۇ ، ئوخشاش ئايلانمىنىڭ بىر - بىرىدىن ئايرىلىدىغان ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروت ھەرىكىتىگە ئايلىنىدۇ . W بىلەن w نىڭ ، يەنى كاپىتال قىممەت بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروتى $W'$دىن $G'$ گە ئايلانغاندىن كېيىن ، ئايرىلىپ كېتىدۇ . بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى :

بىرىنچىدىن ، كاپىتال تاۋار $W' - G' = W' - (G + g)$ دىن رېئالىزاتسىيە بولغاندا ، $W' - G'$ دە يەنىلا ئورتاق ئېلىپ بېرىلىۋاتقان ، ئوخشاش بولغان تاۋار مىقدارى ئۈستىگە ئالغان كاپىتال قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەت ھەرىكىتى ئايرىشقا بولىدىغان ھەرىكەتكە ئايلىنىدۇ .



چۈنكى ھازىر ھەر ئىككىلىسى پۇل سوممىسى بولۇپ ، مۇستەقىل شەكىلگە ئىگە بولغان .

ئىككىنچىدىن ، ئەگەر مۇنداق ئايرىلىش يۈز بەرسە ، يەنى g كاپىتالىستنىڭ كىرىمى سۈپىتىدە خەجلىۋېتىلسە ، G بولغان كاپىتال قىممەتنىڭ فۇنكسىيە شەكلى داۋاملىق تۇردە ئايلىنىش تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن ئوربىتىنى بويلاپ ھەرىكەتلەنسە ، ئۇنداقتا ، بىرىنچى ھەرىكەت $W' - G'$ نى ئارقا - ئارقىدىن كۆرۈلگەن ھەرىكەت $G - W$ ۋە $g - w$ بىلەن باغلاپ قارىغاندا ، ئوخشاش بولمىغان ئىككى ئوبوروت : يەنى $W - G - W$ ۋە $w - g - w$ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ ئادەتتىكى شەكىلدىن ئېيتقاندا ، بۇ ئىككى ئوبوروت تەرتىپى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتىغا مەنسۇپ .

ئۇنىڭدىن باشقا ، ئايرىشقا بولمايدىغان ، سىجىللىقتا ئىگە تاۋار گەۋدىسىدىن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ تەشكىلىي قىسىملىرى ئەمەلىيەتتە چۈشەنچە بويىچە ئايرىپ تاشلىنىدۇ . لوندوننىڭ بىناكارلىقنى مىسالغا ئالساق ، بۇنداق تىجارەتنىڭ كۆپ قىسمى كرېدىتقا تايىنىپ ئېلىپ بېرىلغان . بىناكارلىق خوجايىنى ئۆي سېلىشنىڭ ھەرقايسى باسقۇچى بويىچە سەپلىمە پۇلغا ئېرىشىدۇ . بۇنىڭدىكى ھەرقانداق بىر باسقۇچتا پۈتۈن ئۆي سېلىنغان بولماستىن ، بەلكى ئۆينىڭ رېئال مەۋجۇت بولغان بىر قىسمى سېلىنغان بولىدۇ . شۇڭا ، بۇ قىسمى قانچە رېئال بولسۇن ، پۈتۈن ئۆينىڭ چۈشەنچىدىكى بىر قىسمى بولىدۇ . لېكىن ئۇ ئۇستىلەنگەن سەپلىمە پۇلغا ئېرىشىشنىڭ كاپالىتى سۈپىتىدە يېتەرلىك دەرىجىدە رېئاللاشقان بولىدۇ . (بۇ نۇقتا توغرىسىدا

كېيىن توختىلىدىغان 12- بابقا قاراڭ[1] . )

ئۈچىنچىدىن ، ئەگەر $W$ ۋە $G$ ئىچىدە يەنىلا ئورتاق هالدا ئېلىپ بېرىلغان كاپىتال قىممەت ھەرىكىتى ۋە قوشۇمچە قىممەت ھەرىكىتى قىسمەن ھالدىلا ئايرىلىپ چىققان (ھەتتا قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمى كىرىم سۈپىتىدە خەجلىنىۋېتىلگەن بولمىسىلا ) ياكى تۈپتىن ئايرىلمىغان بولسىلا ، ئۇنداقتا كاپىتال قىممەتنىڭ ئۆزى يەنىلا ئۆزىنىڭ ئايلانمىسى ئىچىدە بولىدۇ ، يەنىلا ئۆزىنىڭ ئايلانمىسى تاماملانغىچە بىر خىل ئۆزگىرىش يۈز بېرىدۇ . مىسالىمىز ئارقىلىق ئېيتساق ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتى 422 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . بۇ كاپىتال 480 فوند ستېرلىڭلىق ياكى 500 فوند ستېرلىڭلىق قىممەت بىلەن داۋاملىق تۈردە $W — G$ دىن ئۆتىدۇ ، ئۇ ئەسلىدىكى قىممىتىدىن 58 فوند ستېرلىڭ ياكى 78 فوند ستېرلىڭ ئۆسكەن قىممەت سۈپىتىدە ئايلانمىسىنىڭ كېيىنكى باسقۇچلىرىدىن ئۆتىدۇ ، دەپ پەرەز قىلىمىز . بۇنداق ئۆزگىرىش يەنە كاپىتال قىممىتىنى تەركىب تاپقان ئۆزگىرىش بىلەن بىرلىشىپ كېتىشى مۇمكىن . —

$W' — G'$ ، ئايلانما $I\ (G \cdots G')$ دە ئوبوروتنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى ۋە بۇ ئايلانمىنىڭ ئاخىرلىشىش باسقۇچى بولىدۇ . ئەمدى بۇ ئايلانما ئىچىدە بۇ ئايلانمىنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى ۋە تاۋار ئوبوروتىنىڭ بىرىنچى باسقۇچى بولىدۇ . شۇڭا ، ئوبوروتتىن قارىغاندا ، ئۇنى چوقۇم $G' — W'$ ئارقىلىق تولۇقلاش كېرەك . لېكىن $W' — G'$ قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانى (بۇ يەردە $P$ نىڭ فۇنكسىيە ئۆتۈشى بىرىنچى باسقۇچتا بولىدۇ )دىن كېيىن يۈز بېرىپ قالماي ، بەلكى قىممەتنىڭ قىممىتىنى

---

① مۇشۇ تومنىڭ 464 - 465 - بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



ئاشۇرۇش جەريانىنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ ، تاۋار مەھسۇلات $W'$ مۇ رېئالىزاتسىيە بولىدۇ . شۇڭا ، كاپىتال قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانى ۋە قىممىتى ئاشۇرۇلۇپ بولغان كاپىتال قىممەت بولغان تاۋار مەھسۇلاتنىڭ رېئالىزاتسىيە بولۇشى $W' — G'$ بىلەن ئاخىرلىشىدۇ .

بىز ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئىكەنلىكىنى پەرەز قىلدۇق ھەم $w — g$ بىلەن $W — G$ نىڭ تامامەن ئايرىلىپ كېتىدىغانلىقىنىمۇ پەرەز قىلدۇق . $w — g — w$ ۋە $W — G — W$ دىن ئىبارەت بۇ ئىككى ئوبوروت ، ئومۇمىي شەكلىدىن ئالغاندا ، تاۋار ئوبوروتى دائىرىسىگە مەنسۇپ (شۇڭا ، ئىككى قۇتۇپ ئوتتۇرىسىدىكى قىممەت پەرقىنىمۇ ئىپادىلىمىگەن ) ، شۇڭا ، خۇددى چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقتىكىگە ئوخشاش ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئاددىي ھالدىكى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى سۈپىتىدە ، مەلۇم ئىستېمال ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى دەپ قارىلىپ قالىدۇ ، ھالبۇكى كاپىتالىستلارنىڭ بۇنداق تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىشتا چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ خاتا قارىشىغا ئەمەل قىلىنىشى باشقا خىل ئىستېمال قىممىتىگە ئىگە تاۋارنى بۇ تاۋارلارنىڭ ئورنىغا دەسسىتىشتىن ۋە ئۇنىڭغا ئايرىۋاشلاشتىن باشقا نەرسە ئەمەس .

$W'$ دەسلەپتىلا تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە مەيدانغا كەلگەن . ئەمما پۈتۈن جەريانىنىڭ مەقسىتى باي بولۇش (قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ) ، ئۇ كاپىتالىستنىڭ ئىستېمال مىقدارىنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ مىقدارىغا ئەگىشىپ (دېمەك كاپىتال مىقدارىغا ئەگىشىپ ) ئاشىدىغانلىقىنى مۇستەسنا قىلمايدۇ ، ئەكسىچە دەل مۇنداق ئېشىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

ئەمەلىيەتتە، كاپىتالىستنىڭ كىرىمىنىڭ ئوبوروتىدا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار $w$ (ياكى تاۋار مەھسۇلات $W'$ نىڭ چۈشەنچىدە $w$ گە باراۋەر بولغان قىسمى)نىڭ رولى كىرىمنى ئاۋۋال پۇلغا ئايلاندۇرۇش، ئاندىن يەنە پۇلدىن خۇسۇسىي ئىستېمال تەمىن ئېتىلىدىغان بىر قاتار باشقا تاۋارغا ئايلاندۇرۇش خالاس. لېكىن، بۇنىڭدا مۇنداق بىر كىچىك ئىشقا سەل قارىماسلىقىمىز كېرەك: $w$ كاپىتالىست ھېچقانداق بەدەل تۆلىمەيلا ئېرىشكەن بىر تاۋار قىممەت، ئوشۇق ئەمگەك كۈچىنىڭ نامايەندىسى، شۇڭا، ئۇ دەسلەپتىلا تاۋار كاپىتال $W'$ نىڭ بىر تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە مەيدانغا كەلگەن. شۇڭا بۇ $w$ نىڭ ئۆزى، ئۇنىڭ مەۋجۇتلۇقىدىن ئېيتقاندا، جەرياندا تۇرغان كاپىتال قىممەت ئايلانمىسى بىلەن باغلىنىپ كېتىدۇ. ئايلانما توختىغان ياكى مەلۇم كاشىلىغا ئۇچرىغان ھامان، ئۇ چاغدا يالغۇز $w$ نىڭ ئىستېماللا ئەمەس، بەلكى $w'$ نىڭ ئورنىغا دەسسىتىدىغان بىر قاتار تاۋارنىڭ سېتىلىشىمۇ چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ، ھەتتا تامامەن توختايدۇ. $W' — G'$ نى تاماملىغىلى بولمىغان ياكى $W'$ نىڭ بىر قىسمىنىلا ساتقىلى بولغان چاغدا، ئەھۋال مۇشۇنداق بولىدۇ.

بىز $w — g — w$، كاپىتالىستنىڭ كىرىمىنىڭ ئوبوروتى بولغان، پەقەت $w$، $W'$ دىن ئىبارەت تاۋار كاپىتال فۇنكسىيىسىنىڭ شەكلىدە تۇرغان كاپىتالنىڭ بىر قىممەت قىسمى بولغان چاغدىلا، ئاندىن كاپىتال ئوبوروتىغا كىرىدۇ دېگەنىدۇق؛ لېكىن كىرىمنىڭ ئوبوروتى $w — g$ ئارقىلىق، ئۇنىڭ مۇكەممەل شەكلىدىن ئېيتقاندا، گەرچە ئۇ مۇشۇنداق ھەرىكەتتىن چىققان بولسىمۇ $w — g — w$ ئارقىلىق مۇستەقىل بولغان ھامان، كاپىتالىست ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالنىڭ ھەرىكىتىگە كىرمەيدۇ.



ئۇ بۇ ھەرىكەت بىلەن باغلانسا، كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى كاپىتالىستنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، ۋەھالەنكى، كاپىتالىستنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەتنى ئىستېمال قىلىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ.

ئادەتتىكى ئوبوروتتا $W'$ (مەسىلەن، يىپ) پەقەت تاۋارنىڭ فۇنكسىيىسىنىلا ئۆتەيدۇ؛ ئەمما ئۇ كاپىتال ئوبوروتىنىڭ ئامىلى سۈپىتىدە **تاۋار كاپىتال** — كاپىتال قىممەت نۆۋەت بىلەن قوللىنىدىغان ۋە تاشلىۋېتىدىغان بىر خىل فورماتسىيە — فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. يىپ سودىگەرگە سېتىپ بېرىلگەندىن كېيىن، ئۇ ئۆزىنى ئىشلەپچىقارغان ئاشۇ كاپىتالنىڭ ئايلىنىش جەريانىدىن ئايرىلىپ كېتىدۇ، گەرچە مۇشۇنداق بولسىمۇ، ئۇ يەنىلا تاۋار سۈپىتىدە داۋاملىق تۇردە ئادەتتىكى ئوبوروت دائىرىسىدە تۇرىدۇ. ئوخشاش بىر تاۋار مىقدارى داۋاملىق تۇردە ئوبوروت بولىدۇ، گەرچە بۇ ئوبوروت يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى كاپىتالىنىڭ مۇستەقىل ئايلانمىسىدىكى ئامىل بولمىسىمۇ. شۇڭا، كاپىتالىست ئوبوروتقا سالغان تاۋار مىقدارىنىڭ رېئال، ئاخىرقى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى $W — G$، تاۋار مىقدارىنىڭ ئاخىرى ئىستېمالغا كىرىشى زامان ۋە ماكان جەھەتتىن بۇ تاۋار مىقدارى كاپىتالىستنىڭ تاۋار كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىگەن چاغدا بېشىدىن كەچۈرگەن فورماتسىيە ئۆزگىرىشىدىن تامامەن ئايرىلىپ چىقىدۇ. كاپىتال ئوبوروتىدا ئوخشاش فورماتسىيە ئۆزگىرىشى يەنە ئادەتتىكى ئوبوروتنىڭ ساھەسى ئىچىدە داۋاملىق ئورۇندىلىدۇ.

ئەگەر يىپ يەنە بىر سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىغا كىرسىمۇ، ئەھۋالدا يەنىلا ئۆزگىرىش بولمايدۇ. ئادەتتىكى

ئوبوروت ، جۈملىدىن ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان مۇستەقىل قىسىملىرىنىڭ ئايلىنىشلىرىنىڭ ئۆزئارا گىرەلىشىشى ، يەنى ھەرقايسى يەككە كاپىتالنىڭ ئومۇمىي گەۋدىسىمۇ كاپىتال سۈپىتىدە بازارغا سىلىنمايدىغان ، ئەمما شەخسىي ئىستېمالغا كىرىدىغان قىممەتنىڭ ئوبوروتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

ئادەتتىكى ئوبوروتنىڭ بىر قىسمى بولغان كاپىتال ئايلانمىسى بىلەن مۇستەقىل ئايلانمىنىڭ بىر ھالقىسى بولغان كاپىتال ئايلانمىسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنى كېيىن $G' = G + g$ نىڭ ئوبوروتىنى تەكشۈرگەن چېغىمىزدا كۆرىمىز . G ، پۇل كاپىتال سۈپىتىدە كاپىتال ئايلانمىسىنى داۋاملاشتۇرىدۇ . g ، كىرىم سۈپىتىدە ($g - w$) خەجلىنىدۇ ، ئەمما ئادەتتىكى ئوبوروتقا كىرىپ ، كاپىتال ئايلانمىسىدىن چىقىپ كېتىدۇ . ئۇنىڭ پەقەت ئۈستىلمە پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان قىسمىلا ئاندىن كاپىتال ئايلانمىسىغا كىرىدۇ . $w - g - w$ دە ، پۇل پەقەت قۇيما پۇلنىڭ فۇنكسىيىسىنىلا ئۆتەيدۇ ؛ بۇ ئوبوروتنىڭ مەقسىتى كاپىتالىستنىڭ شەخسىي ئىستېمالى . چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقتا كاپىتال ئايلانمىسىغا كىرگەن ئوبوروتنى ، يەنى قىممەت مەھسۇلاتنىڭ كىرىم ئىستېمالى بولغان قىسمىنىڭ ئوبوروتىنى ، كاپىتالنىڭ ئۆزگىچە ئايلانمىسى دەۋالغان ، بۇ ھال ئۇلارنىڭ نېمىدىگەن دۆت ئىكەنلىكىنى تىپىك ھالدا چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ .

ئىككىنچى باسقۇچ بولغان $G - W$ دە ، كاپىتال قىممەت $G = P$ (يەنى بۇنىڭدا سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتىگە ئىگە بولۇشى باشلانغان ) بولۇپ يەنە بارلىققا كەلگەن ، بىراق بۇرۇنلا



قوشۇمچە قىممەتتىن ئايرىلغان ، شۇڭا ، ئۇنىڭ قىممەت مىقدارىمۇ ئۇ پۇل كاپىتال ئايلانمىسىنىڭ بىرىنچى باسقۇچى بولغان $G - W$ ئىچىدىكىگە ئوخشاش چوڭ بولىدۇ . گەرچە ئورۇن ئوخشاش بولمىسىمۇ ، لېكىن ھازىر تاۋار كاپىتالدىن ئايلانغان پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى يەنىلا ئوخشاش : Pm گە ۋە A غا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ .

شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، كاپىتال قىممەت تاۋار كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى بولغان $G' - W'$ ئىچىدە $w - g$ بىلەن بىرلا ۋاقىتتا $G - W$ باسقۇچتىن ئۆتىدۇ ، ئاندىن تولۇقلانغان باسقۇچ $W<^{A}_{Pm}$ — G ئىچىدە پەيدا بولىدۇ ؛ شۇڭا ، ئۇنىڭ ئومۇمىي ئوبوروتى $W<^{A}_{Pm}$ — G — W بولىدۇ .

بىرىنچىدىن ، شەكىل I ($G' \cdots G$ ئايلانمىسى )دە ، پۇل كاپىتال G كاپىتال قىممەت ئالدىن تۆلەنگەن چاغدىكى ئەسلىي شەكىلدە پەيدا بولىدۇ ؛ بۇنىڭدا دەسلەپتىلا تاۋار كاپىتال بىرىنچى ئوبوروت باسقۇچى $G' - W'$ دە ئايلانغان پۇل سوممىسىنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ ، شۇڭا ئۇ دەسلەپتىلا ئىشلەپچىقىرىش P نىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق پۇل شەكلىگە ئايلىنىپ بولغانلىقىنى كۆرسەتكەن . بۇنىڭدا ، پۇل كاپىتال دەسلەپتىلا كاپىتال قىممەتنىڭ شەكلى ۋە ئاخىرلىشىش شەكلى بىلەن مەۋجۇت بولغان ئەمەس ، شۇڭا ، يەنە پۇل شەكلىنى تاشلىۋەتكەندىلا ، $G - W$ باسقۇچىنى ئاخىرلاشتۇرىدىغان $G - W$ باسقۇچىدىلا ئاندىن تاماملىنىدۇ . شۇڭا ، $G - W$ باسقۇچىدىكى بىرلا ۋاقىتتا يەنە $A - G$ بولىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم پۇل كاپىتال ئەمدىلىكتە ئەمگەك كۈچى سېتىۋالغان چاغدىكى نوقۇل بولغان پۇل تۆلىمى بولۇپ ئىپادىلەنمەستىن ، بەلكى مۇنداق بىر ئالدىن تۆلەيدىغان تۆلەم بولۇپ ، يەنى ئەمگەك كۈچى ياراتقان تاۋار قىممەتنىڭ بىر

قىسمىنى ، قىممىتى 50 فوند ستېرلىڭ بولغان 1000 قاداق يىپنى پۇل شەكلىدە ئەمگەك كۈچىگە ئالدىن بېرىش بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . بۇ يەردە ئىشچىغا ئالدىن بېرىلگەن پۇل ئىشچىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقارغان تاۋار قىممىتىنىڭ بىر قىسمىدىن ئايلانغان تەڭ قىممەت شەكلىدىنلا ئىبارەت . شۇڭا ، G — W شەكلى ، ئۇنىڭ G — A ھەرىكىتى بولۇشىدىن ئېيتقاندا ، ئىستېمال شەكلىدىكى تاۋارنىڭ پۇل شەكلىدىكى تاۋارنىڭ ئورنىنى ئالىدىغان تاۋار بولۇپلا قالماي ، بەلكى ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ئامىللارنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان .

G′ ، W′ نىڭ ئايلانغان شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، W′ نىڭ ئۆزى يەنە P نىڭ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بۇرۇن فۇنكسىيە ئۆتىگەنلىكىنىڭ مەھسۇلى ؛ شۇڭا ، پۇلنىڭ ئومۇمىي سوممىسى G′ بۇرۇنقى ئەمگەكنىڭ پۇل ئىپادىسى . مىسالىمىزدىن ئېيتساق ، يىپ ئىگىرىش جەريانىنىڭ مەھسۇلى بولغان 10 مىڭ قاداق يىپ 500 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر ؛ ئۇنىڭدىكى 7440 قاداق يىپ = ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگەرمەس كاپىتال c = 372 فوند ستېرلىڭغا ؛ 1000 قاداق يىپ = ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال v = 50 فوند ستېرلىڭغا ؛ 1560 قاداق يىپ = قوشۇمچە قىممەت m = 78 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر . G′ دە پەقەت ئەسلىدىكى 422 فوند ستېرلىڭ قايتىدىن ئالدىن تۆلەنگەن ، دەپ پەرەز قىلساق ، باشقا شەرت - شارائىت ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، ئۇنداقتا كېيىنكى ھەپتىدە G — A ئىچىدە ئىشچىغا ئالدىن بېرىلىدىغىنى پەقەت ئىشچى مۇشۇ ھەپتىدە ئىشلەپچىقارغان 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ بىر قىسمى (1000 قاداق يىپنىڭ پۇل قىممىتى )دىن ئىبارەت بولىدۇ . پۇل ، W — G نىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدە ھەمىشە بۇرۇنقى ئەمگەكنىڭ ئىپادىسى



بولىدۇ . ئەگەر تولۇقلاش ھەرىكىتى بولغان G — W دەرھال تاۋار بازىرىدا تاماملىنىپ ، G بازاردا ھازىر مەۋجۇت بولغان تاۋار بىلەن ئايرىۋاشلانسا ، ئۇ يەنىلا بۇرۇنقى ئەمگەكنىڭ بىر خىل شەكىل (پۇل )دىن يەنە بىر شەكىل (تاۋار )گە ئايلىنىشى بولىدۇ . لېكىن زامان (ۋاقىت ) جەھەتتىن ئېيتقاندا ، G — W بىلەن W — G ئوخشاش ئەمەس . بۇنداق ئىككى خىل ھەرىكەتمۇ ، ئىستېسنا قىلىنغان ئەھۋالدا بىرلا ۋاقىتتا يۈز بېرىدۇ . مەسىلەن ، G — W نى تاماملىغان كاپىتالىست بىلەن بۇ بىر ھەرىكەتنى G — W قاتارىدا تاماملىغان كاپىتالىست ، بىرلا ۋاقىتتا ئۆزئارا تاۋار تاپشۇرۇشىدۇ ، ۋەھالەنكى ، G نى پەرقىنى تەڭپۇڭلاشتۇرۇش ئۈچۈنلا ئىشلەتكەندە ، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ . W — G ۋە G — W نىڭ رېئاللىزاتسىيە قىلىنىشى زامان جەھەتتىن خېلىلا پەرقلىق بولىدۇ . G گەرچە W — G ھەرىكىتىنىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدە بۇرۇنقى ئەمگەككە ۋەكىللىك قىلسىمۇ ، لېكىن G — W ھەرىكىتىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، G بازاردا تېخى تۈپتىن پەيدا بولمىغان ، كەلگۈسىدە ئاندىن پەيدا بولىدىغان تاۋارنىڭ ئايلانغان شەكلىگە ۋەكىللىك قىلىدۇ ، چۈنكى G — W ، W قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىلغاندىن كېيىن ئاندىن ئېلىپ بېرىلىدۇ . G يەنە مۇنداق بەزى تاۋارلارغا ۋەكىللىك قىلىدۇ ، بۇ تاۋارلار ۋە G نى پۇلنىڭ ئىپادىسى قىلغان W بىلەن بىرلا چاغدا ئىشلەپچىقىرىلغان . مەسىلەن ، G — W باسقۇچىدىكى ئايرىۋاشلاش (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىش )تا ، كۆمۈر قېزىلىشتىن بۇرۇن ئۇنى سېتىۋېلىشقا بولىدۇ . g پۇل سۈپىتىدە خەجلىنىۋېتىلمەي ، بەلكى پۇل سۈپىتىدە جۇغلانغاندا ، ئۇ كېلەر يىلى ئاندىن ئىشلەپچىقىرىلىدىغان پاختىغا ۋەكىللىك قىلالايدۇ . كاپىتالىست ئۆزىنىڭ كىرىمىنى ، يەنى g — w نى

سەرپ قىلغاندا، مۇشۇنداق ئەھۋال بولىدۇ. 50 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى بولغان A مۇ شۇنداق؛ بۇ پۇل يالغۇز ئىشچىلارنىڭ بۇرۇنقى ئەمگىكىنىڭ پۇل شەكلى بولۇپ قالماي، شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا، يەنە رېئاللىزاتسىيە بولۇۋاتقان زاماندىش ئەمگەكنىڭ ياكى كەلگۈسىدە رېئاللىزاتسىيە بولىدىغان كەلگۈسى ئەمگەكنىڭ دوكۇمېنتىغا ئىگە بولغان. ئىشچى بۇ پۇلغا كېيىن ھەپتىدە ئاندىن پۈتىدىغان چاپان سېتىۋالالايدۇ. دەرھال ئىستېمال قىلغاندا، ئاندىن بۇزۇلۇپ كېتىدىغان كۆپ ساندىكى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىلغان ھامان، بولۇپمۇ شۇنداق بولىدۇ. شۇڭا، ئىشچى ئىش ھەققى سۈپىتىدە ئۆزىگە بېرىلگەن پۇلدىن ئۆزىنىڭ ياكى باشقا ئىشچىنىڭ كەلگۈسى ئەمگىكىنىڭ ئايلىنىش شەكلىگە ئېرىشىدۇ. كاپىتالىست ئىشچىنىڭ بۇرۇنقى ئەمگىكىنىڭ بىر قىسمىنى ئىشچى ئېرىشكەن ئۆزىنىڭ كەلگۈسى ئەمگىكىنىڭ دوكۇمېنتى سۈپىتىدە ئىشچىغا بېرىدۇ. ئىشچىنىڭ زاماندىش ئەمگىكى ياكى كەلگۈسى ئەمگىكى تېخى مەۋجۇت بولمىغان زاپاسنى شەكىللەندۈرىدۇ، ئىشچىلارنىڭ بۇرۇنقى ئەمگىكىگە مۇشۇنداق زاپاستىن ھەق بېرىلگەن. بۇ يەردە زاپاس شەكىللەنگەن دېگەن ئۇقۇم تامامەن يوقالغان.

ئىككىنچىدىن، $W—G—W<^{A}_{Pm}$ ئوبوروتىدا، ئوخشاش پۇل ئىككى قېتىم ئورۇن ئالماشتۇرىدۇ؛ كاپىتالىست ئالدى بىلەن ساتقۇچى بولۇپ پۇلغا ئېرىشىدۇ، ئاندىن يەنە سېتىۋالغۇچى بولۇپ پۇل تۆلەيدۇ؛ كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىگە ئايلىنىشى پۇل شەكلىدىن يەنە تاۋار شەكلىگە ئايلىنىدىغان تاۋار شەكلى ئۈچۈندۇر؛ شۇڭا، كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى، پۇل كاپىتالنىڭ مەۋجۇدىيىتى سۈپىتىدە مۇنداق ھەرىكەت داۋامىدا ھەش - پەش دېگۈچە يوقىلىدىغان ئامىلدىنلا ئىبارەت بولىدۇ ياكى ھەرىكەت راۋان بولسىلا، پۇل



كاپىتال سېتىۋېلىش ۋاستىسى بولغان چاغدا، پەقەت ئوبوروت ۋاستىسى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ؛ كاپىتالىستلار ئۆزئارا سېتىۋېلىشقاندا، پەرقىنىلا تۆلەپ قەرزنى ئۇزۇۋشكىلا توغرا كەلگەندە، ئۇ ئاندىن ھەقىقىي تۆلەش ۋاستىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

ئۈچىنچىدىن، پۇل كاپىتال مەيلى نوقۇل ئوبوروت ۋاستىسى بولسۇن ياكى تۆلەش ۋاستىسى بولسۇن، ئۇنىڭ فۇنكسىيىسى ۋاستە بولۇشتىنلا ئىبارەت بولۇپ، A بىلەن Pm نى W نىڭ ئورنىغا دەسسىتىدۇ، دېمەك يىپنىڭ ھەر خىل ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنى يىپتىن ئىبارەت بۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار مەھسۇلات (كىرىم سۈپىتىدىكى قوشۇمچە قىممەت چىقىرۋېتىلىدۇ)نىڭ ئورنىغا دەسسىتىدۇ، دېمەك كاپىتال قىممىتىنى ئۇنىڭ تاۋار شەكلىدىن يەنە بۇ تاۋارنىڭ تۈرلۈك شەكىللەندۈرۈش ئامىلىغا ئايلاندۇرىدۇ؛ شۇڭا، تېگىدىن ئالغاندا، پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى تاۋار كاپىتالنىڭ يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىشىنىڭ ۋاستىسىلا بولالايدۇ.

ئايلىنىشنى نورمال ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن، $W'$ نى ئۇنىڭ قىممىتى بويىچە تامامەن سېتىۋېتىش شەرت. ئاندىن كېيىن، $W — G — W$ بىر خىل تاۋارنىڭ يەنە بىر خىل تاۋارنىڭ ئورنىنى ئېلىشىلا بولۇپ قالماستىن، بەلكى ئوخشاش بىر قىممەت نىسبىتى بويىچە ئورنىنى ئېلىشى. بۇنىڭدىكى ئەھۋال شۇنداق دەپ پەرەز قىلىمىز. لېكىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئەمەلىيەتتە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ؛ ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرۇشى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بەلگىسى، شۇڭا، قىممەت نىسبىتىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىشى دەل كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا

ئەزەلدىن بولغان هادىسە . ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشى توغرىسىدا كېيىن توختىلىمىز[1] ، بۇ يەردە دەپلا قويۇپ ئۆتۈپ كېتىمىز . ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ تاۋار مەھسۇلاتقا ئايلىنىشى P نىڭ W′ غا ئايلىنىشى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە بولىدۇ ، W′ نىڭ يەنە P گە ئايلىنىشى ئوبوروت ساھەسىدە بولىدۇ . بۇنداق قايتىدىن ئايلىنىش ئاددىي هالدىكى تاۋار فورماتسىيىسىنىڭ ئۆزگىرىشىنى ۋاستە قىلىدۇ . لېكىن ئۇنىڭ مەزمۇنى ئومۇمىي گەۋدە دەپ قارىلىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىر مۇھىم ئامىلى . W — G — W ، كاپىتالنىڭ ئوبوروت شەكلى سۈپىتىدە فۇنكسىيە جەھەتتىن بەلگىلەنگەن بىر خىل ماددىي ئايرىۋاشلاشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئاندىن كېيىن ، W — G — W دىن ئىبارەت بۇنداق ئايرىۋاشلاش ، W ۋە تاۋار مىقدارى W′ تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ باراۋەر بولۇشىنى ھەمدە بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ ئۆزئارا ئەسلىدىكى قىممەت نىسبىتىنى ساقلاپ قېلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ ؛ بۇ پەرەز قىلىنغان ئىش ، تاۋارلار ئۆزلىرىنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىۋېلىنىپلا قالماي ، بەلكى بۇ ئايلانمىدا قىممەت ئۆزگىرىشى يۈز بەرمەيدۇ ؛ ئۇنداق بولمىغان بولسا ، جەرياننى نورمال داۋاملاشتۇرغىلى بولمايدۇ .

G … G′ دە G كاپىتال قىممىتىنىڭ ئەسلىدىكى شەكلى ، كاپىتال قىممىتىنىڭ مۇنداق شەكلىنى تاشلىۋېتىشى يەنە شۇنداق شەكىلگە ئىگە بولۇش ئۈچۈندۇر . P … W′ — G′ — W … P دە ، G پەقەت جەريان ئىچىدىلا شەكىلگە ئىگە بولغان ، يەنە جەريان ئىچىدىمۇ تاشلىۋېتىلىدۇ . پۇل شەكلى بۇ يەردە پەقەت كاپىتالنىڭ

[1] مۇشۇ تومنىڭ 564 — 582 - بەتلىرىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن



كۆزنى يۇمۇپ ئاچقىچە يوقىلىدىغان ، مۇستەقىل بولغان قىممەت شەكلى بولغان ؛ W′ بولغان كاپىتال بۇنداق شەكىلگە ئىگە بولۇشقا تەشنا ، ۋەھالەنكى ، G′ بولغان كاپىتال يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىگە ئايلىنىشقا قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن ، بۇنداق شەكىلگە كىرگەن هامان ئۇنى تاشلىۋېتىشكە تەشنا بولىدۇ . پۇل فورماتسىيىسى ئۈستىدە تۇرۇپ قالسىلا ، كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەيدۇ ، دېمەك ، قىممىتى ئاشمىغان قىممەت بولىدۇ ؛ بۇ قىممەت بىكار تۇرىدۇ . بۇ يەردە G ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ رولىنى ئوينايدۇ ، لېكىن ئۇ كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ رولىنى ئوينايدۇ .[1] كاپىتال قىممىتىنىڭ پۇل شەكلى ئۇنىڭ ئايلانمىسىنىڭ بىرىنچى خىل شەكلى (پۇل كاپىتال ئايلانمىسى ) ئىچىدە ئىگە بولغان مۇستەقىللىقتىن ئىبارەت بۇ سىرتقى كۆرۈنۈش ئىككىنچى خىل شەكىل ئىچىدە يوقىلىدۇ ، شۇڭا ، ئىككىنچى خىل شەكىل ، شەكىل I گە بېرىلگەن تەنقىد بولىدۇ ھەمدە ئۇنى پەقەت بىر ئالاھىدە شەكىل قىلىپ قويىدۇ خالاس . ئەگەر ئىككىنچى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى W — G توسالغۇغا ئۇچرىسا (مەسىلەن ، بازاردا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى كەم بولسا ) ئايلانما ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئېقىشى توختايدۇ ، بۇ هال كاپىتالنىڭ تاۋار كاپىتال شەكلىگە ئۇيۇغاندىكى ئەھۋالغا ئوخشايدۇ . لېكىن بىر پەرق بار : كاپىتال پۇل شەكلىدە ئاسانلا يوقىلىدىغان تاۋار شەكلىگە قارىغاندا ، بىرقەدەر ئۇزاق داۋاملىشىدۇ . كاپىتال ئەگەر پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمىسە ، ئۇ يەنىلا پۇل بولىۋېرىدۇ ؛

[1] ماركسنىڭ قولىيازمىسىدا بۇ يەردە : «تۈكقا رەددىيە» دەيدىغان بىر ئىزاھات بار . ماركسنىڭ بۇ ئالا بەرگەن تەنقىدىنىڭ مەزمۇنى توغرىسىدا «كاپىتال»نىڭ 3 - تومىنىڭ 23 - بابىدىكى «ئۆسۈم ۋە قارىغانا ئىگىسىنىڭ كىرىمى»گە قارالسۇن («ماركس - ئېنگېلس توپلانما ئەسەرلىرى» خەنزۇچە ...رى 46 - توم 415 — 439 - بەتلەر ) . — تۈزگۈچىدىن

لېكىن، كاپىتال ئەگەر تاۋار كاپىتال فۇنكسىيىسىدە بەك ئۇزاق تۇرۇپ قالسا، ئۇ ئەمدى تاۋار بولماي قالىدۇ. ھەتتا ئىستېمال قىممەت بولۇشتىن قالىدۇ. ئىككىنچىدىن، كاپىتال پۇل شەكلىدە ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتاللىق شەكلىنى قوللانمايدىغان بولالايدۇ، بەلكى باشقا بىر خىل شەكلىنى قوللىنالايدۇ، لېكىن، $W'$ سوپىتىدە بولغاندا، ئەسلىدىكى ئورنىدىن ھەرگىز ئايرىلالمايدۇ.

$W - G' - W'$ پەقەت $W'$ گە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ شەكلىدىن قارىساق، ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئامىللىرى بولغان تۇرلۇك ئوبوروت ھەرىكەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؛ لېكىن، $W - G' - W'$ نى تاماملاش ئۈچۈن، $W'$ ئايلىنىدىغان $W$ نىڭ رېئال تەكرار ئىشلەپچىقىرىشى بولۇشى كېرەك؛ ھالبۇكى بۇنداق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش، يەنە $W'$ ۋەكىللىك قىلغان يەككە كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ سىرتىدا ئېلىپ بېرىلىدىغان بەزى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانلىرىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. —

شەكىل I دە، $G - W <^{A}_{Pm}$ پۇل كاپىتالدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغىچە بولغان بىرىنچى ئايلانمىنىلا تەييارلايدۇ؛ شەكىل II دە، ئۇ تاۋار كاپىتالدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغىچە بولغان تەكرار ئايلانمىنى تەييارلايدۇ؛ مۇنداقچە ئېيتقاندا، سانائەت كاپىتالىنىڭ سېلىنمىسى ئۆزگەرمىسىلا، تاۋار كاپىتالدىن ئۇنى ئىشلەپچىقارغان تۇرلۇك ئوخشاش ئامىللىرىغا يەنە ئايلىنىشنى تەييارلايدۇ. شۇڭا، ئۇ بۇنىڭدا شەكىل I دىكىگە ئوخشاش، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تەييارلىق باسقۇچى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، بىراق، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ قايتىشى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ يېڭىلىنىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ،



دېمەك تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ يېتەكچىسى، يەنى قايتا - قايتا ئېلىپ بېرىلىدىغان قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانىنىڭ يېتەكچىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

بۇ يەردە يەنە بىر قېتىم كۆرسىتىش كېرەككى، $G - A$ ئاددىي ھالدىكى تاۋار ئايرىۋاشلاش ئەمەس، قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان تاۋار $A$ ئوخشاشلا $G - Pm$ پەقەت بۇ مەقسەتنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ماددىي جەھەتتىن كەم بولسا بولمايدىغان بىر خىل رەسمىيەت.

$G - W <^{A}_{Pm}$ تاماملانغاندا، $G$ يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى $P$ غا ئايلىنىپ، ئايلانما قايتىدىن باشلىنىدۇ. شۇڭا، $P \cdots W' - G' - W \cdots P$ نىڭ تەپسىلىي شەكلى مۇنداق بولىدۇ:

$$P \cdots W' \begin{Bmatrix} W \\ + \\ w \end{Bmatrix} - \begin{Bmatrix} G \\ + \\ g \end{Bmatrix} \begin{matrix} - W <^{A}_{Pm} \cdots P \\ \\ \underline{\quad\quad} w \end{matrix}$$

پۇل كاپىتالىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىشى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن تاۋار سېتىۋېلىشتۇر. ئىستېمال مۇشۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بولغاندىلا، ئۇ ئاندىن كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ ئايلانمىسىغا كىرىدۇ؛ ۋەھالەنكى، مۇنداق ئىستېمالنىڭ شەرتى ئاشۇنداق ئىستېمال قىلىنىۋېتىلگەن تاۋار ئارقىلىق قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىش. بۇ ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ھاياتلىقىنى ساقلاپ قېلىشنى مەقسەت قىلغان ئىشلەپچىقىرىش بىلەن، ھەتتا تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن تولىمۇ ئوخشاشمايدۇ. قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشى بەلگىلىگەن، ئورنىغا تاۋار دەسسەيدىغان

مۇشۇنداق بىر خىل تاۋار ئەسلىدىكى مەھسۇلات ئايرىۋاشلاشقا (پۇللا ۋاسىتە بولغان ئايرىۋاشلاشقا) تامامەن ئوخشىمايدۇ. لېكىن، ئىقتىسادشۇناسلار ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقىنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىنى مۇشۇ ئارقىلىقلا ئىسپاتلايدۇ.

$A$ ۋە $Pm$ گە ئايلانغان $G$ نىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىدىن باشقا، ئايلانما يەنە بىرىنچى ھالقا $A - G$ نى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ ھالقا ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، $A - G = W - G$. $W - G - A$ دىن ئىبارەت ئىشچىلار ئىستېمالىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىشچىلار ئوبوروتىدا، پەقەت $G - A$ نىڭ نەتىجىسىنىڭ بىرىنچى ھالقىسى سۈپىتىدە كاپىتالنىڭ ئايلانمىسىغا كىرىدۇ. ئىككىنچى ھەرىكەت $W - G$ يەككە كاپىتالنىڭ ئوبوروتىغا كىرمەيدۇ، گەرچە ئۇ يەككە كاپىتالنىڭ ئوبوروتىدىن چىققان بولسىمۇ. ئەمما كاپىتالىستلار سىنىپىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئىشچىلار سىنىپىنىڭ دائىم مەۋجۇت بولۇشى زۆرۈردۇر، شۇڭا، $W - G$ نى ۋاسىتە قىلغان ئىشچىلار ئىستېمالىمۇ زۆرۈردۇر.

كاپىتال قىممىتىنىڭ ئايلىنىشىنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، كاپىتالىستقا قوشۇمچە قىممەتنى ئىستېمال قىلغۇزۇش ئۈچۈن، $W' - G'$ ھەرىكىتى $W'$ نىڭ پۇلغا ئايلىنىپ، سېتىۋېتىلىشىنىلا تەلەپ قىلىدۇ. دەرۋەقە، مۇنداق ماددىي بۇيۇم بىر خىل ئىستېمال قىممەت بولغاچقىلا، ئۇنىڭ مەلۇم ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ياكى شەخسىي ئىستېمال تەمىن ئېتىلىدىغان بولغاچقىلا، $W'$ سېتىۋېلىنىدۇ. لېكىن، ئەگەر $W'$ داۋاملىق ئوبوروت بولسا، مەسىلەن، يىپ سېتىۋالغان سودىگەر قولىدا داۋاملىق ئوبوروت بولسا، ئۇنداقتا، يىپنى ئىشلەپچىقارغان ۋە سودىگەرگە سېتىپ



بەرگەن يەككە كاپىتال ئايلىنىشىنىڭ داۋاملىق بولۇشى، دەسلەپتە ھېچقانداق تەسىرگە ئۇچرىمايدۇ. پۈتكۈل جەريان داۋاملىشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا، بۇنىڭدىن بەلگىلەنگەن كاپىتالىست ۋە ئىشچىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىمۇ داۋاملىشىۋېرىدۇ. بۇ نۇقتا كرىزىسنى تەكشۈرگەندە ناھايىتى مۇھىم.

$W'$ سېتىۋېتىلگەن ھامان پۇلغا ئايلىنىدۇ، يەنە ئەمگەك جەريانىنىڭ، دېمەك تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تۈرلۈك رېئال ئامىللىرىغا ئايلىنىدۇ. شۇڭا، $W'$ نى ئاخىرقى ئىستېمالچىنىڭ سېتىۋېلىشى ياكى قولدىن - قولغا سېتىشنى ئويلىغان سودىگەرنىڭ سېتىۋېلىشى ھېچقانداق بىۋاسىتە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئىشلەپچىقارغان تاۋار مىقدارىنىڭ قانچىلىك بولۇشى مۇنداق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى ۋە ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى ئۈزلۈكسىز كېڭەيتىشنىڭ ئېھتىياجىغا باغلىق، ئېھتىياج ۋە تەمىنلەش، قاندۇرۇشنى كۈتۈپ تۇرغان ئېھتىياجنىڭ ئالدىن بەلگىلەنگەن دائىرىسىگە باغلىق ئەمەس. كۆپ مىقدارلىق ئىشلەپچىقىرىش خەريانىدا، بىۋاسىتە سېتىۋالغۇچى، باشقا سانائەت كاپىتالىستلىرىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، پەقەت چوڭ سودىگەردىنلا ئىبارەت بولىدۇ. مۇئەييەن چەك - چېگرا ئىچىدە، گەرچە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار خۇسۇسىي ئىستېمال ياكى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغا ئەمەلىي ھالدا كىرمىسىمۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى يەنىلا ئوخشاش ياكى كېڭەيتىلگەن كۆلەم بويىچە داۋاملىشىۋېرىدۇ. تاۋارنىڭ ئىستېمالى بۇ كاپىتال چىققان كاپىتال ئايلانمىسىغا كىرمەيدۇ. ئالايلۇق، يىپ سېتىلغان ھامان، مەيلى سېتىلغان يىپ دەسلەپتە نېمىگە ئايلانغان بولسۇن، يىپ ۋەكىللىك قىلغان كاپىتال قىممىتىنىڭ ئايلانمىسى قايتىدىن باشلىنىدۇ.

مەھسۇلات سېتىلسىلا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ نەزىرىدە، ھەممە ئىش نورمال بولغان بولىدۇ. ئۇ ۋەكىللىك قىلغان كاپىتال قىممەتنىڭ ئايلانمىسى ئۈزۈلۈپ قالمايدۇ. ئەگەر مۇنداق جەريان زورايسا، — بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بولغان ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىنىڭ كېڭىيىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، — ئۇنداقتا، كاپىتالنىڭ مۇنداق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىغا ئەگىشىپ، ئىشچىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى (ئېھتىياجى)مۇ كېڭىيىشى مۇمكىن، چۈنكى بۇ جەريان ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىنى يېتەكچى ۋە ۋاستە قىلىدۇ. شۇنداق قىلىپ، قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشى، دېمەك كاپىتالىستنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئاشىدۇ، پۈتكۈل تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئىنتايىن گۈللەنگەن ھالەتتە تۇرىدۇ، ئەمما تاۋارنىڭ كۆپ بىر قىسمى پەقەت كۆرۈنۈشتىلا ئىستېمالغا كىرىپ، ئەمەلىيەتتە سېتىلماي، قولدىن - قولغا ساتقۇچىنىڭ قولىدا دۆۋىلىنىپ تۇرىدۇ، ئەمەلىيەتتە يەنىلا بازاردا تۇرىدۇ. بۇ چاغدا تاۋارنىڭ دولقۇنلىرى بىرىنىڭ كەينىدىن بىرى يېتىپ كېلىدۇ، ئاخىرىدا بۇرۇن ئېقىمغا كىرىشنىڭ پەقەت كۆرۈنۈشتىكى ئىستېمال تەرىپىدىن يۇتۇۋېتىلگەنلىكى ئاخىرقى ھېسابتا بايقىلىدۇ. تاۋار كاپىتاللار بازاردا ئۆزئارا ئورۇن تالىشىدۇ. كېيىن كىرىپ كەلگەن تاۋارلار سېتىۋېتىش ئۈچۈن باھاسى تۆۋەنلىتىلىپ سېتىلىدۇ. بۇرۇن كىرگەن تاۋارلار تېخى نەق پۇلغا ئايلانمىغان، ئەمما ئۇلارنىڭ پۇلىنى تۆلەش مۇددىتى يېتىپ كەلگەن بولىدۇ. تاۋارغا ئىگە بولغۇچى تۆلەشكە قۇربى يەتمىگەنلىكىنى جاكارلاشقا مەجبۇر بولىدۇ ياكى پۇلىنى تۆلەش ئۈچۈن، تاۋارنى باھا قويمايلا ساتىدۇ. مۇنداق سېتىش ئېھتىياجنىڭ ئەمەلىي ئەھۋالى بىلەن مۇتلەق مۇناسىۋەتسىز.



ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغىنى **تۆلەشنىڭ ئېھتىياجى**دىنلا، تاۋارنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشقا بولغان مۇتلەق زۆرۈرلۈكتىنلا ئىبارەت. شۇنىڭ بىلەن كرىزىس كۆرۈلگەن. ئۇ ئىستېمال ئېھتىياجىدا، يەنى شەخسىي ئىستېمال ئېھتىياجىنىڭ بىۋاستە قىسقىرىشىدا ئىپادىلەنمەستىن، بەلكى كاپىتال بىلەن كاپىتالنى ئايرىۋاشلاشتا، يەنى كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى قىسقىرىشىدا ئىپادىلىنىدۇ. —

G ئۆزىنىڭ پۇل كاپىتال بولۇش، يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىكى كاپىتال قىممەتكە ئايلىنىش فۇنكسىيىسىنى تاماملاش ئۈچۈن تاۋار Pm ۋە A غا ئايلىنىشى كېرەك. ئەگەر بۇ تاۋارلار ئوخشاش بولمىغان ۋاقىتتا سېتىۋېلىنسا ياكى پۇلى تۆلەنسە، شۇڭا W — G ئارقا - ئارقىدىن بولغان بىر قاتار سېتىۋېلىش ۋە تۆلەشكە ۋەكىللىك قىلىدۇ، ئۇنداقتا، G نىڭ بىر قىسمى W — G ھەرىكىتىنى تاماملىغاندا، ئۇنىڭ يەنە بىر قىسمى پۇل ھالىتىدە توختاپ قالىدۇ، جەرياننىڭ ئۆزىنىڭ شەرتلىرى بەلگىلىگەن چاغقا بارغان چاغدىلا، ئاندىن بىرلا ۋاقىتتا بولىدىغان ياكى ئارقا - ئارقىدىن بولىدىغان W — G ھەرىكىتىنى تاماملاشقا ئىشلىتىلىدۇ. G نىڭ بۇ بىر قىسمى ۋاقىتىنچە ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىقىدۇ، پەقەت مۇئەييەن ۋاقىتقا بارغان چاغدىلا رول ئويناپ، فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. مۇنداق ئەھۋالدا ئۇنىڭ زاپاس ساقلىنىشى ئۇنىڭ ئوبوروتى بەلگىلىگەن ھەمدە ئوبوروت ئۈچۈن بەلگىلەنگەن فۇنكسىيە بولىدۇ؛ ئۇ سېتىۋېلىش فوندى ۋە تۆلەش فوندى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇنىڭ ھەرىكىتىنىڭ توختىشى، ئۇنىڭ ئوبوروتىنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىش ھالىتى پۇلنىڭ، پۇل كاپىتال سۈپىتىدە شۇنىڭدىن پايدىلىنىپ، پۇلنىڭ بىر خىل فۇنكسىيىسىنى ئۆتەش ھالىتى بولىدۇ. ئۇ پۇل كاپىتال بولىدۇ،

چۈنكى بۇ يەردە ۋاقىتىنچە جىم ھالەتتە تۇرغان كاپىتالنىڭ ئۆزى پۇل كاپىتال $G(G' - g = G)$ نىڭ بىر قىسمى، تاۋار كاپىتالدا، ئايلانمىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان كاپىتال قىممەت $P$ گە باراۋەر بولغان ئاشۇ بىر قىسىم قىممەتنىڭ بىر قىسمى. يەنە بىر جەھەتتىن، ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىققان بارلىق پۇل ساقلانما پۇل شەكلىدە تۇرىدۇ. شۇڭا، پۇلنىڭ ساقلىنىش شەكلى بۇ يەردە پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى بولىدۇ، خۇددى $G - W$ دە پۇل سېتىۋېلىش ۋاستىسى ياكى تۆلەش ۋاستىسىنىڭ فۇنكسىيىسى سۈپىتىدە پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى بولغانغا ئوخشاش، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، كاپىتال قىممەت بۇ يەردە پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، پۇل ھالىتى بۇ يەردە ئايلانمىنىڭ باغلىنىشى بەلگىلىگەن، سانائەت كاپىتالى ئۆزىنىڭ بىر باسقۇچىدا قوللانغان ھالەت بولىدۇ. لېكىن بۇ يەردە بىرلا ۋاقىتتا يەنە بىر قېتىم ئىسپاتلاندىكى، پۇل كاپىتال سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىدا پۇلنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەندىن باشقا، ھېچقانداق باشقا فۇنكسىيە ئۆتىمەيدۇ ھەمدە بۇ پۇل فۇنكسىيىلىرى ئۇلارنىڭ بۇ ئايلانمىنىڭ باشقا باسقۇچلىرى بىلەن ئالاقىسى تۇپەيلىدىنلا، ئاندىن بىرلا ۋاقىتتا كاپىتال فۇنكسىيىسىنىڭ ئەھمىيىتىگە ئىگە بولىدۇ.

$g\ G'$ نىڭ $G$ بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، كاپىتال مۇناسىۋىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، بىۋاستە ئېيتقاندا، پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى ئەمەس، بەلكى تاۋار كاپىتال $W'$ نىڭ فۇنكسىيىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ؛ تاۋار كاپىتال $W'$ نىڭ ئۆزى $w$ بىلەن $W$ نىڭ مۇناسىۋىتى سۈپىتىدە، يەنە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسىنىلا ئىپادىلەيدۇ، كاپىتال قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆزلۈكىدىن قىممەت



ئاشۇرۇش نەتىجىسىنى ئىپادىلەيدۇ.

ئەگەر ئوبوروت جەريانىنىڭ داۋاملىشىشى توسالغۇغا ئۇچرىسا، $G$ بازار ئەھۋالىغا ئوخشاش بۇ تاشقى ئەھۋاللار تۇپەيلىدىن، ئۆزىنىڭ $G - W$ فۇنكسىيىسىنى توختىتىشقا مەجبۇر بولىدۇ، شۇڭا، يا ئۇزاق، يا قىسقا بىر مەزگىلدە پۇل ھالىتىدە توختاپ قالىدۇ، بۇ چاغدا پۇل يەنە ساقلانما پۇل ھالىتىدە تۇرىدۇ. مۇنداق ساقلانما پۇل ھالىتى ئاددىي ھالدىكى تاۋار ئوبوروتىدا $W - G$ دىن $G - W$ غا ئۆزگىرىش، تاشقى سەۋەبتىن ئۈزۈلۈپ قالغاندىمۇ كۆرۈلىدۇ. بۇ ئۆز رازىلىقى بولمىغان پۇل ساقلاش. شۇڭا، بىز تەكشۈرگەن سورۇندا، پۇل بىكار تۇرۇپ قالغان، يوشۇرۇن پۇل كاپىتال شەكلىنى ئالغان. بىراق، بۇ مەسىلىنى ھازىر ئىلگىرىلەپ تەتقىق قىلمايمىز.

لېكىن ئىككى خىل سورۇندا پۇل كاپىتالنىڭ پۇل ھالىتىدە توختاپ قالغانلىقى ھەرىكەتنىڭ ئۈزۈلۈپ قالغانلىقىنىڭ نەتىجىسى، مەيلى بۇ خىل ھەرىكەتنىڭ مۇنداق ئۈزۈلۈپ قېلىشى مەقسەتكە ئۇيغۇن بولسۇن ياكى مەقسەتكە خىلاپ بولسۇن، رازىلىق بىلەن بولغان بولسۇن، ياكى رازىلىق بىلەن بولمىغان بولسۇن، فۇنكسىيىگە لايىق كېلىدىغان بولسۇن، ياكى لايىق كەلمەيدىغان بولسۇن.

## II . جۇغلانما ۋە كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كېڭەيتىش مۇمكىن بولغان نىسبىتى خالىغانچە بەلگىلەنگەن ئەمەس، بەلكى تېخنىكا ئارقىلىق بەلگىلەنگەن، شۇڭا، رېئاللىشىپ بولغان قوشۇمچە قىممەت گەرچە

كاپىتاللاشقان بولسىمۇ، لېكىن كۆپ ھاللاردا بىرقانچە قېتىملىق ئايلانما تەكرارلانغاندا، ئاندىن ئۇ ئېشىپ ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئەمەلىي ئۆتىيەلىگۈدەك كۆلەمگە يېتىدۇ (يەنى جۇغلىنىدۇ)، يەنى جەريان ئىچىدە تۇرغان كاپىتال قىممەتنىڭ ئايلانمىسىنىڭ كۆلىمىدە تۇرىدۇ. شۇڭا، بۇ قوشۇمچە قىممەت ساقلانما پۇل بولۇپ ئۇيۇيدۇ ھەمدە بۇ بىر شەكىلدە يوشۇرۇن پۇل كاپىتال بولۇپ شەكىللىنىدۇ. بۇنداق پۇل كاپىتال شۇنىڭ ئۈچۈن يوشۇرۇن ([a]6) بولىدۇ، چۈنكى ئۇ پۇل شەكلىدە تۇرغان چاغدا، كاپىتال سۈپىتىدە رول ئوينىيالمايدۇ. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بۇ يەردە پۇلنىڭ ساقلىنىشى كاپىتالىستىك جۇغلانما جەريانى ئۆز ئىچىگە ئالغان، ئۇنىڭغا ئەگىشىپ بارلىققا كېلىدىغان، لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇنىڭدىن پەرقلىنىدىغان بىر خىل ئامىل بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. چۈنكى يوشۇرۇن پۇل كاپىتالنىڭ شەكىللىنىشى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى كېڭەيتمەيدۇ. دەل بۇنىڭ ئەكسىچە، يوشۇرۇن پۇل كاپىتالنىڭ بۇ يەردە شەكىللىنىشى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتەلمىگەنلىكىدىن بولغان. ئەگەر ئۇ ئۆزىنىڭ ئوشۇقچە مەھسۇلاتىنى يېڭىدىن ئالتۇن ياكى كۈمۈشنى ئوبوروتقا سالغان ئالتۇن ياكى كۈمۈش ئىشلەپچىقارغۇچىغا سېتىپ بەرسە ياكى نەتىجە

([a]6) «latent» (يوشۇرۇن) دېگەن ئاتالغۇ — يوشۇرۇن ئىسسىقلىق دېگەن فىزىكا ئۇقۇمىدىن كەلگەن. بۇ ئۇقۇمنىڭ ئورنىنى ئېنېرگىيىنىڭ ئايلىنىشى دېگەن نەزەرىيە ئىگىلەپ بولدى دېدى. شۇڭا، ماركس 3 - بۆلۈمى (كېيىنرەك چاغلاردىكى قولىيازمىلىرى)دە «potentiell» (مۇمكىن) دېگەن بۇ ئۇقۇمدىن قوبۇل قىلغان «potentielle Energie» (ئورۇن ئېنېرگىيىسى) دېگەن ئاتالغۇنى قوللانغان؛ ياكى داللېبېرتنىڭ «virtuelle Geschwindigkeit» (ساختا سۈرئەت) دېگەن سۆزىنى دوراپ، «virtuelles Kapital» دەپ ئاتىغان. — ف • ئې •



ئوخشاش بولسا — ئۆز دۆلىتىنىڭ بىر قىسىم ئوشۇقچە مەھسۇلاتىغا چەت ئەلدىن ئۇستىلەنگەن ئالتۇننى ياكى كۈموشنى ئالماشتۇرۇپ كەلگەن سودىگەرگە سېتىپ بەرسە، ئۇنداقتا، ئۇنىڭ يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى شۇ دۆلەتنىڭ ئالتۇن ياكى كۈمۈش زاپىسىدا بىر ئاشقان نورمىنى شەكىللەندۈرىدۇ. باشقا ھەممە سورۇندا، مەسىلەن، ئەسلىدە سېتىۋالغۇچى قولىدا ئوبوروت ۋاستىسى بولغان 78 فوند ستېرلىڭ ئەمدىلىكتە كاپىتالىست قولىدا ساقلانما پۇلغا ئېرىشىشنىڭ شەكلىلا بولىدۇ؛ يەنى شۇ دۆلەتنىڭ ئالتۇن ياكى كۈمۈش زاپىسىنىڭ تەقسىماتىدا يۈز بەرگەن ئۆزگىرىشلا بولىدۇ.

ئەگەر پۇل بىزنىڭ بۇ كاپىتالىستىمىزنىڭ سودىسىدا تۆلەش ۋاستىسىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىسە (يەنى، تاۋار ئۇزاق ياكى قىسقا مەزگىلدىن ئۆتكەندىن كېيىن، ئاندىن سېتىۋالغۇچى ئۇنىڭ پۇلىنى تۆلىسە)، ئۇنداقتا، كاپىتاللىشىدىغان ئوشۇقچە مەھسۇلات پۇلغا ئايلانماي، بەلكى ھەقدارلىققا ئايلىنىدۇ، دېمەك سېتىۋالغۇچىنىڭ ياكى بۇرۇنلا قولغا كىرىپ بولغان ياكى قولغا كېلىشىنى ئارزۇ قىلىدىغان تەڭ قىممەتتىكى نەرسىنىڭ ئىگىدارلىق ھوقۇق گۇۋاھنامىسىگە ئايلىنىدۇ. بۇ پۇل خۇددى ئۆسۈملۈك ئاكسىيە قاتارلىقلارغا سېلىنىغان پۇلغا ئوخشاش، ئايلانمىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرمەيدۇ، گەرچە ئۇ باشقا يەككە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئايلانمىسىغا كىرەلمىسىمۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەممىۋا خاراكتېرىنى كاپىتال قىممەت ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ئۇندۇرمە قىممەت بەلگىلەيدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا، بىرىنچىدىن، ئىمكانقەدەر كۆپ قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىش بەلگىلەيدۇ؛

ئىككىنچىدىن (1 - كىتابنىڭ 22 - بابىغا قاراڭسۇن)، كاپىتال ئىشلەپچىقىرىشى، يەنى قوشۇمچە قىممەتتىن كاپىتالغا ئايلىنىش بەلگىلەيدۇ. جۇغلانما ياكى كۆلەم كېڭەيتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۈزلۈكسىز كېڭەيتىلىشى، دېمەك كاپىتالىستنىڭ باي بولۇشىنىڭ ۋاستىسى، ئۇ كاپىتالىستنىڭ شەخسىي مەقسىتى، ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئادەتتىكى يۈزلىنىشى ئىچىدە بولىدۇ، لېكىن كېيىنكى چاغلاردا بىرىنچى كىتابتا كۆرسىتىلگەندەك، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ راۋاجلىنىشى تۈپەيلىدىن، ئۇ ھەرقانداق يەككە كاپىتالىست ئۈچۈن بىر خىل زۆرۈرىيەتكە ئايلىنىدۇ. ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ ئۈزلۈكسىز كېڭىيىشى ئۇنىڭ كاپىتالىنى ساقلاشنىڭ شەرتىگە ئايلىنىدۇ. ئەمما بۇرۇن چۈشەندۈرگەن مەسىلىنى تەكرارلىمايمىز.

ئادەتتىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرگەندە، بارلىق قوشۇمچە قىممەتنىڭ كىرىم سۈپىتىدە خەجلىنىۋېتىلگەنلىكىنى پەرەز قىلىمىز. ئەمەلىيەتتە، نورمال ئەھۋالدا قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمى ھامان خەجلىنىۋېتىلىدۇ، يەنە بىر قىسمى كاپىتاللىشىدۇ، مۇئەييەن مەزگىلدە ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ بەزىدە تامامەن خەجلىنىۋېتىلىشى، بەزىدە تامامەن كاپىتاللاشتۇرۇلۇشى، تامامەن مۇناسىۋەتسىز ئىش. ھەرىكەتنىڭ ئوتتۇرىچە ئەھۋالى — ئومۇمىي فورمۇلىدا بۇنداق ئوتتۇرىچە ئەھۋالغا ۋەكىللىك قىلىدۇ —— دىن قارىغاندا، ئۇنداق ئىككى خىل ئەھۋال كۆرۈلىدۇ. فورمۇلىنى مۇرەككەپلەشتۈرۈۋەتمەسلىك ئۈچۈن، ئەڭ ياخشىسى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەممىسى جۇغلانغان، دەپ پەرەز قىلىمىز. فورمۇلا $P \cdots W' - G' - W' < {}^{A}_{P_m} \cdots P'$ ئىپادىلەيدۇكى، تېخىمۇ زور كۆلەمدە، تېخىمۇ زور قىممەت بىلەن قايتا



ئىشلەپچىقىرىلغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ھەمدە يەنە ئېشىپ بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئۆزىنىڭ ئىككىنچى قېتىملىق ئايلانمىسىنى باشلايدۇ ياكى بىرىنچى قېتىملىق ئايلانمىسىنى يېڭىلايدۇ. ئىككىنچى قېتىملىق ئايلانما باشلانغان ھامان، P يەنە باشلىنىش نۇقتىسىغا ئايلىنىدۇ؛ بىراق، بۇ P بىرىنچى P گە قارىغاندا تېخىمۇ زور ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولۇپ بولغان. خۇددى $G \cdots G'$ فورمۇلىسىدا، $G'$ ئىككىنچى قېتىملىق ئايلانمىسىنى باشلىغاندا، $G'$ بولسا G سۈپىتىدە، مۇئەييەن مىقدار ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدىغان پۇل كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ؛ ئۇ بىرىنچى قېتىملىق ئايلانمىنى باشلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن پۇل كاپىتالغا قارىغاندا، تېخىمۇ زور بىر پۇل كاپىتال بولىدۇ. لېكىن، ئۇ ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن ھامان، ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتاللىشىشىدىن زورايغان بارلىق مۇناسىۋەتلىرى يوقىلىدۇ. بۇ مەنبە ئۇنىڭ ئايلانمىنى باشلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن پۇل كاپىتالىنىڭ شەكلى ئىچىدە يوقىلىدۇ. $P'$ بىر يېڭى ئايلانمىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولۇپ ئۆتىگەن ھامان، ئەھۋال يەنە شۇنداق بولىدۇ.

$P \cdots P'$ نى $G \cdots G'$ بىلەن، يەنى بىرىنچى قېتىملىق ئايلانما بىلەن سېلىشتۇرۇپ باقساق، ئىككىسىنىڭ مەنىسىنىڭ تامامەن ئوخشاش ئەمەسلىكىنى بايقايمىز. $G \cdots G'$ نى بىر يېگانە ئايلانما دەپ قارىساق، شۇنىلا كۆرسىتىدۇ: پۇل كاپىتال (يەنى پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئايلانمىنى ئايلاندۇرالايدىغان سانائەت كاپىتالى) ( پۇل ئۇندۇرىدىغان پۇل، قىممەت ئۇندۇرىدىغان قىممەت بولىدۇ، ئۇ قوشۇمچە قىممەت ئۇندۇرىدۇ. ۋەھالەنكى، P نىڭ ئايلانمىسىدا، قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش جەريانى بىرىنچى

باسقۇچتا، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى تاماملانغاندا تاماملىنىپ بولغان بولىدۇ، ئىككىنچى باسقۇچتا (ئوبوروتنىڭ بىرىنچى باسقۇچىدا) $W' - G'$ تاماملانغاندىن كېيىن، كاپىتال قىممەت + قوشۇمچە قىممەت رېئاللىزاتسىيە بولغان كاپىتال بولغان بولىدۇ، $G'$ سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، ۋەھالەنكى، $G'$ بىرىنچى ئايلانمىدا ئاخىرقى قۇتۇپ بولۇپ پەيدا بولغان. قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى يۇقىرىدا تەكشۈرۈلگەن $P \cdots P$ شەكلى (47 - بەتتىكى تەپسىلىي فورمۇلىغا قاراڭ[1]) دە، $w - g - w$ ئارقىلىق ئىپادىلەنگەن، $w - g - w$ نىڭ ئىككىنچى باسقۇچى كاپىتال ئوبوروتىغا مەنسۇپ بولماي، كىرىم سۈپىتىدىكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. شۇڭا، ھەممە ھەرىكەت $P \cdots P$ ئارقىلىق ئىپادىلىنىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئىككى قۇتۇپ ئوتتۇرىسىدا قىممەت پەرقى مەۋجۇت بولمىغان بۇ شەكىلدە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ ئۇندۇرمە قىممىتى، يەنى قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېشىشى $G \cdots G'$ دىكىگە ئوخشاش ئىپادىلەنگەن؛ بىراق، $G'$ — $W'$ ھەرىكىتى $G \cdots G'$ دە ئاخىرقى باسقۇچ بولۇپ، $P \cdots P$ دە ئايلانمىنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى، ئوبوروتنىڭ بىرىنچى باسقۇچى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

$P \cdots P'$ دە، $P'$ نىڭ ئىپادىلەيدىغىنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتاللاشقانلىقى، يەنى كاپىتالنىڭ جۇغلاشقانلىقى، شۇڭا، $P'$ بىلەن $P$ ئوخشاشمايدۇ، ئۇ ئەسلىدىكى كاپىتال قىممەتنىڭ ۋە بۇ كاپىتال قىممەتنىڭ ھەرىكىتىدە جۇغلانغان

① مۇشۇ تومنىڭ 145 - بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



كاپىتالنىڭ خاراكتېرىدىن ئېرىشكەن.

$G \cdots G'$ نىڭ يەككە ھالدىكى ئاخىرلىشىشى بولغان $G'$ ۋە بۇ بىر پۈتۈن ئايلىنىشتا مەيدانغا كەلگەن $W'$، ئۇلارنىڭ ئۆزىدىن ئېيتقاندا ھەرىكەتنى ئىپادىلىمەستىن، بەلكى ھەرىكەتنىڭ نەتىجىسىنى، يەنى تاۋار شەكلى ياكى پۇل شەكلى بىلەن رېئاللاشقان كاپىتال قىممەتنىڭ كۆپەيگەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ، شۇ سەۋەبتىن، كاپىتال قىممەتنى $g + G$ ياكى $W + w$ قىلىپ، كاپىتال قىممەت بىلەن ئۇنىڭ بالىسىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ مۇناسىۋىتى قىلىپ ئىپادىلىنىدۇ. $G'$ بىلەن $W'$ بۇ نەتىجىنى كۆپەيگەن كاپىتال قىممەتنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئوبوروت شەكلى قىلىپ ئىپادىلەيدۇ. لېكىن $W'$ شەكىل ياكى $G'$ شەكىلدە بارلىققا كەلگەن قىممەتنىڭ كۆپىيىشىنىڭ ئۆزى پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىمۇ، تاۋار كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىمۇ ئەمەس. سانائەت كاپىتالىنىڭ ئالاھىدە فۇنكسىيىسىگە ئۇيغۇنلاشقان ئوخشاش بولمىغان ئالاھىدە شەكىل ياكى مەۋجۇتلۇق شەكلى بولغان پۇل كاپىتال پۇل فۇنكسىيىسىنىلا يۈرگۈزەلەيدۇ. تاۋار كاپىتال تاۋار فۇنكسىيىسىنىلا يۈرگۈزەلەيدۇ، بۇ ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق پۇل بىلەن تاۋاردىنلا ئىبارەت. ئوخشاشلا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ شەكلى بولغان سانائەت كاپىتالىمۇ مەھسۇلاتنى يارىتىدىغان ھەرقانداق بىر باشقىچە ئەمگەك جەريانىغا ئوخشاش مۇشۇ ئامىللاردىنلا، بىر تەرەپتىن، ئەمگەكنىڭ بويۇم شارائىتى (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى) دىن، يەنە بىر تەرەپتىن، ئۈنۈملۈك (مەقسەتلىك) رول ئوينايدىغان ئەمگەك كۈچىدىن تەركىب تاپىدۇ. سانائەت كاپىتالى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا، شۇنداقلا غەيرىي كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئۇيغۇنلاشقاندىلا، ئاندىن

مەۋجۇت بولۇپ تۇرالايدۇ ، ئوخشاشلا ئۇ ئوبوروت جەريانىدىمۇ تاۋار شەكلى ۋە پۇل شەكلىدىن ئىبارەت ئوبوروت ساھەسىگە ئۇيغۇنلاشقان ئىككى خىل شەكىلدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرالايدۇ . لېكىن ، ئەمگەك كۈچى باشقىلارنىڭ بولغانلىقى ئۈچۈن ، كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك كۈچى ئىگىلىرىدىن ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشى خۇددى باشقا تاۋار ئىگىلىرىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سېتىۋالغىنىغا تامامەن ئوخشاش بولىدۇ ، شۇڭا ، ھەر خىل ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ يىغىندىسى باشتىلا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىمۇ سانائەت كاپىتالىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، ئوخشاشلا پۇل بىلەن تاۋارمۇ ئەينى بىر سانائەت كاپىتالىنىڭ ئوبوروت شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن ، ئۇلارنىڭ فۇنكسىيىسىمۇ سانائەت كاپىتالىنىڭ ئوبوروت فۇنكسىيىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، بۇ فۇنكسىيىلەر ياكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىگە يېتەكچىلىك قىلىدۇ ، ياكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىدىن بارلىققا كېلىدۇ . بۇ يەردە پۇل فۇنكسىيىسى بىلەن تاۋار فۇنكسىيىسىنىڭ بىرلا ۋاقىتتا ھەم پۇل كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسى ، ھەم تاۋار كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسى بولۇپ ئىپادىلىنىشىدىكى سەۋەب شۇكى ، ئۇلار سانائەت كاپىتالى سۈپىتىدە ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلىرىدا ئۆز ئارا باغلىنىشلىق بولغان فۇنكسىيە شەكلىنى يۈرگۈزىدۇ . شۇڭا ، پۇلنى پۇل ، تاۋارنى تاۋار سۈپىتىدە خاراكتېرلەيدىغان ئۆزىگە خاس خۇسۇسىيەت ۋە فۇنكسىيىلەر پۇل ۋە تاۋارنىڭ كاپىتاللىق خۇسۇسىيىتىدىن كېلىپ چىقىدۇ دەپ قاراش خاتا ؛ ئەكسىچە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ خۇسۇسىيىتى ئۇنىڭ



ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇشىدىن كېلىپ چىقىدۇ دەپ قاراشمۇ ئوخشاشلا خاتا .

$G'$ ياكى $W'$ ، $G + g$ ياكى $W + w$ سۈپىتىدە مۇقىملاشسا ، يەنى كاپىتال قىممەت ۋە ئۇنىڭ شېخى (چاتىقى ) بولغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇناسىۋەت سۈپىتىدە مۇقىملاشسا ، بۇنداق مۇناسىۋەت ئىككى خىل شەكىلدە ، بىر قېتىم پۇل شەكلىدە ، بىر قېتىم تاۋار شەكلىدە ئىپادىلىنىدۇ ، لېكىن بۇ ھال مەسىلىنىڭ ئۆزىدە ئۆزگىرىش پەيدا قىلمايدۇ . شۇڭا ، بۇنداق مۇناسىۋەت ھەم پۇلنىڭ ئۆزىدە بولغان خۇسۇسىيەت ۋە فۇنكسىيىدىن كەلگەن ئەمەس ، ھەم تاۋارنىڭ ئۆزىدىكى خۇسۇسىيەت ۋە فۇنكسىيىدىن كەلگەن ئەمەس . بۇ ئىككى سورۇندا ، كاپىتال ئالاھىدىلىكىنىڭ خۇسۇسىيىتىنى ، يەنى كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرىدىغان قىممەت پەقەت نەتىجە بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . $W'$ باشتىن - ئاخىر $P$ نىڭ فۇنكسىيىسىنىڭ مەھسۇلى ، $G'$ باشتىن - ئاخىر $W'$ نىڭ سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىدىكى ئايلىنىش شەكلى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ . شۇڭا ، رېئاللىشىپ بولغان پۇل كاپىتال ئۆزىنىڭ پۇل كاپىتال بولۇشتەك ئالاھىدە فۇنكسىيىسىنى قايتىدىن ئۆتەشكە باشلىسىلا ، $G'=G + g$ ئۆز ئىچىگە ئالغان مۇناسىۋەتنى قايتا ئىپادىلىمەيدۇ . $G'$ تاماملىنىپ بولغان ، $G'$ قايتىدىن ئايلىنىشقا باشلىغان چاغدا ، $G'$ ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەت تامامەن كاپىتاللاشقان تەقدىردىمۇ ، $G'$ مۇ $G'$ بولماي ، بەلكى $G$ بولۇپ پەيدا بولغان . مىسالىمىز ئارقىلىق ئېيتساق ، بىرىنچى قېتىملىق ئايلانما 422 فوند ستېرلىڭلىق پۇل كاپىتال بىلەن باشلانغان ، ئىككىنچى قېتىملىق ئايلانما 500 فوند ستېرلىڭ بىلەن باشلانغان . ئىككىنچى قېتىملىق ئايلانمىنى باشلىغان پۇل كاپىتال بۇرۇنقىدىن 78 فوند

ستېرلىڭ كۆپەيگەن؛ مۇنداق پەرق، بىرىنچى قېتىملىق ئايلانما بىلەن باشقا بىر قېتىملىق ئايلانمىنى سېلىشتۇرغاندىلا، ئاندىن مەۋجۇت بولىدۇ؛ لېكىن مۇنداق سېلىشتۇرۇش ھەرقانداق بىر قېتىملىق ئايلىنىشتا مەۋجۇت بولمايدۇ. پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئىچىدە بۇرۇن قوشۇمچە قىممەت بولغان 78 فوند ستېرلىڭ بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ ئوينايدىغان رولى يەنە بىر كاپىتالىست بىرىنچى قېتىملىق ئايلانمىنى باشلاش ئۈچۈن ئىشلەتكەن 500 فوند ستېرلىڭنىڭكىگە ئوخشىماي قالمايدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىمۇ شۇنداق. زورىيىپ بولغان $P'$ قايتىدىن باشلانغاندا $P$ بولۇپ پەيدا بولىدۇ، ئاددىي ھالدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش $P \cdots P$ دىكى $P$ بىلەن ھېچقانداق پەرقلەنمەيدۇ.

$G' - W' < {}^{A}_{Pm}$ باسقۇچىدا زورىيىپ بولغان مىقدار $A'$ ۋە $Pm'$ بىلەن ئىپادىلەنمەي، بەلكى پەقەت $W'$ بىلەن ئىپادىلىنىدۇ. چۈنكى $W$، $A$ بىلەن $Pm$ نىڭ قوشۇندىسى، شۇڭا $W'$ ئۆزىنىڭ ئىچىدىكى $A$ بىلەن $Pm$ قوشۇندىسىنىڭ ئەسلىدىكى $P$ دىن چوڭ ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىگەن. ئىككىنچىدىن، ئەگەر $A'$ ۋە $Pm'$ گە ئوخشاش بەلگىلەر ئىشلىتىلسە خاتا بولىدۇ، چۈنكى بىزگە مەلۇمكى، كاپىتال زورايغاندا، كاپىتالنىڭ قىممىتىنىڭ تەركىبى ئېپىشىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ، بۇنداق ئۆزگىرىشكە ئەگىشىپ، $Pm$ نىڭ قىممىتى كۆپىيىدۇ، $A$ نىڭ قىممىتى ھەمىشە نىسپىي ھالدا ئازىيىدۇ، ھەتتا كۆپ ھاللاردا مۇتلەق ئازىيىپ كېتىدۇ.

## Ⅲ. پۇل جۇغلانما

$g$ دىن ئىبارەت بۇ ئالتۇنغا ئايلانغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ



جەرياندا تۇرغان كاپىتال قىممەتكە دەرھال كىرىش - كىرەلمەسلىكى، دېمەك كاپىتال $G$ بىلەن بىللە، $G'$ مىقدارىنى شەكىللەندۈرۈپ ئايلانما جەريانغا كىرىش - كىرەلمەسلىكى $g$ نىڭ نوقۇل ھالدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بەزى ئەھۋاللارغا باغلىق. ئەگەر $g$ پۇل كاپىتال سۈپىتىدە بىرىنچى كارخانا بىلەن بىر قاتاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان يەنە بىر مۇستەقىل كارخانىغا سېلىنسا، ناھايىتى روشەنكى، ئۇ بۇ كارخانا ئېھتىياجلىق بولغان ئەڭ تۆۋەن چەكلىمىگە يەتكەندىلا، ئاندىن بۇ كارخانا ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئەسلىدىكى كارخانىنى كېڭەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلسە، $P$ نىڭ تۈرلۈك ماددىي ئامىللىرىنىڭ نىسبىتى بىلەن ئۇلارنىڭ نىسبىتىمۇ $g$ نىڭ مۇئەييەن ئەڭ تۆۋەن چەككە يېتىشنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ كارخانىدا ئىشلىتىلگەن بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى ئۆزئارا سۈپەت مۇناسىۋىتىگە ئىگە بولۇپلا قالماي، يەنە مۇئەييەن سان مۇناسىۋىتىگە، بىر خىل نىسبەت مىقدارىغا ئىگە بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا كىرگەن تۈرلۈك ئامىللارنىڭ ماددىي نىسبىتى ۋە ئۇلار ئۈستىگە ئالغان قىممەت نىسبىتى بىر ئەڭ تۆۋەن چەكلىمىسىنى بەلگىلىگەن، $g$ بۇ ئەڭ تۆۋەن چەكلىمىگە يەتكەندىلا، ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ كۆپەيگەن قىسمى سۈپىتىدە ئۇستىلەنگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسى ۋە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ ياكى ئالدىنقىسىغىلا ئايلىنىدۇ. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچى ئوخشاش بولمىغان چاغدا مۇناسىپ ساندا پاختا تاراش ئىستانوكى ۋە توم يىپ ئىگىرىش ئىستانوكى سېتىۋالغاندا، ئورچۇقنىڭ سانىنى ئاشۇرسا بولمايدۇ، كارخانىنىڭ بۇنداق كېڭىيىشى يەنە پاختا ۋە ئىش ھەققى چىقىمىنى ئاشۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ تېخى. شۇڭا كارخانىنىڭ بۇنداق

كېڭەيتىشنى يولغا قويۇش ئۈچۈن ، قوشۇمچە قىممەت خېلىلا سانغا يەتكەن بولۇشى كېرەك (ئادەتتە ھەربىر ئورچۇقنى قۇراشتۇرۇش ھەققى بىر فوند ستېرلىڭ بويىچە ھېسابلىنىدۇ) . g بۇنداق ئەڭ تۆۋەن چەكلىمىگە يەتكىچە ، كاپىتالنىڭ ئايلانمىسى كۆپ قېتىم تەكرارلىنىشى كېرەك ، تا كاپىتال قېتىم بويىچە ئىشلەپچىقارغان g نىڭ ئومۇمىي سوممىسى G بىلەن بىللە فۇنكسىيە ئۆتىگەنگە ، دېمەك $G' — W' <\genfrac{}{}{0pt}{}{A}{P_m}$ ئىچىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەنگە قەدەر . كىچىك ئۆزگىرىش بولغان تەقدىردىمۇ ، مەسىلەن ، يىپ ئىگىرىش ئىستانوكىدا بۇ ئىستانوكنىڭ ئۈنۈمىنى تېخىمۇ يۇقىرى كۆتۈرىدىغان كىچىك ئۆزگىرىش بولسىمۇ ، يىپ ئىگىرىش ماتېرىياللىرى ئۈچۈن ئىشلىتىشكە تېخىمۇ كۆپ چىقىم بولۇشى زۆرۈر ، تۈم يىپ ئىگىرىش ئىستانوكى كۆپەيتىش كېرەك ، ۋەھاكازا . شۇڭا ، g دەل مۇشۇ ئارىلىقتىكى مەزگىلدە جۇغلىنىدۇ ، مۇنداق جۇغلانما g نىڭ ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسى ئەمەس ، بەلكى P ... P نىڭ قايتا ئېلىپ بېرىلغانلىقىنىڭ نەتىجىسى . تا ئۇنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ئايلانمىسىدىن ، يەنى سىرتقى قىسمىدىن تولۇق ئۇستىلمىگە ئېرىشىپ ، ئۇ فۇنكسىيىنى پائالىيەتچانلىق بىلەن ئۆتەش ئۈچۈن ئېرىشىش زۆرۈر بولغان ئەڭ تۆۋەن چەكلىمىگە يەتكەنگە قەدەر ، g نىڭ فۇنكسىيىسى پۇل ھالىتىدە توختاپ قالىدۇ . g مۇشۇنداق ئەڭ تۆۋەن چەكلىمىگە يەتكەندىلا ، ئاندىن ئەمەلىيەتتە پۇل كاپىتال بولالايدۇ ، بۇ يەردە فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان پۇل كاپىتال G نىڭ جۇغلانما قىسمى G بىلەن بىللە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . بۇ ئارىلىق مەزگىلدە ئۇ جۇغلىنىۋېرىدۇ ، شەكىللىنىۋاتقان ، ئېشىۋاتقان پۇل زاپىسىنىڭ شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . شۇڭا ، پۇل جۇغلانمىسى ، پۇل زاپىسى بۇ يەردە رېئال جۇغلىنىشقا ، يەنى سانائەت كاپىتالى رولىنىڭ كۆلىمىنىڭ



زورىيىشىغا ئەگىشىپ ۋاقىتىنچە كۆرۈلگەن جەريان بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . بۇ جەريان ئۇنىڭ ئۈچۈن ۋاقىتىنچە كۆرۈلىدۇكى ، چۈنكى زاپاس پۇل پەقەت زاپاس ھالەتتىلا توختاپ قالىدۇ ، كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەيدۇ ، قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىغا قاتناشمايدۇ ، ئۇ يەنىلا پۇل سوممىسى ، بۇ پۇل سومما شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپىيىدۇكى ، چۈنكى ئۇنىڭ تەسىرىدىن مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان پۇل ئوخشاش بىر پۇل ئىشكاپىغا سېلىنىدۇ .

زاپاس پۇل شەكلى ئوبوروتتىكى پۇل پەقەت شەكلىدە تۇرمايدۇ ، مۇنداق پۇلنىڭ ئوبوروتى ئۈزۈلۈپ قالغان ، شۇڭا پۇل شەكلىدە ساقلاپ قويۇلىدۇ . پۇلنى زاپاس ساقلاش جەريانىغا كەلسەك ، ئۇ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەممىسىگە ئورتاق ، ۋەھالەنكى ، تەرەققىي تاپمىغان ، كاپىتالىزمدىن بۇرۇنقى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى شەكلىدە ، ئاندىن پۇل زاپاسلاش ئۈچۈن پۇل ساقلايدۇ . بۇ يەردە زاپاس پۇل پۇل كاپىتالنىڭ شەكلى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، پۇلنىڭ زاپاسلىنىشى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ ۋاقىتىنچە كۆرۈلگەن جەريان بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى ، پەقەت شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى ، پۇل بۇ يەردە **يوشۇرۇن پۇل كاپىتال** بولىدۇ ؛ بۇ شۇنىڭ ئۈچۈندۇركى ، پۇل زاپىسى ، يەنى پۇل شەكلى بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ساقلىنىش ھالىتى كاپىتال ئايلانمىسىنىڭ سىرتىدا تاماملانغان ، قوشۇمچە قىممەتنى ئەمەلىيەتتە فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغان كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان ، فۇنكسىيە جەھەتتىن بەلگىلەنگەن تەييارلىق باسقۇچى . شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، ئۇ ئۆزىنىڭ مۇشۇنداق بۇرچى تۈپەيلىدىن يوشۇرۇن پۇل كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ؛ شۇڭا ، ئۇ جەريانغا كىرىش ئۈچۈن يەتكۈزۈش زۆرۈر بولغان سان ، ئۇنى ھەر قېتىم

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتىنىڭ تەركىبى بەلگىلەيدۇ. لېكىن ئۇ زاپاس ھالەتتە تۇرۇپ قالسىلا، ئۇ تېخى پۇل كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمىگەن بولىدۇ، بەلكى بىكار تۇرۇپ قالغان پۇل كاپىتال بولىدۇ؛ بۇرۇن دەپ ئۆتكەندەك ھېلىقى فۇنكسىيىسى ئۈزۈلۈپ قالغان پۇل كاپىتال بولماي، بەلكى تېخى فۇنكسىيە ئۆتىيەلمەيدىغان پۇل كاپىتال بولىدۇ.

بىز بۇ يەردە تەكشۈرگەن پۇل جۇغلانمىسى، ئۇنىڭ ئەسلىدىكى چىن شەكلى، ئەمەلىيەتتىكى پۇل زاپىسى. پۇل جۇغلانمىسمۇ W′ نى ساتىدىغان كاپىتالىستىنىڭ نوقۇل قەرز پۇلى شەكلىدە، يەنى ھەقدارلىق شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. مۇنداق يوشۇرۇن پۇل كاپىتال ئارىلىقتىكى مەزگىلدە پۇل ئۇندۇرىدىغان پۇلنىڭ فورماتسىيىسىدە يەنە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، مەسىلەن، بانكىنىڭ ئۆسۈملۈك ئامانەت پۇلىغا ئايلىنىپ، مەلۇم ۋېكسىل ياكى ئاكسىيە ئالماشتۇرۇلىدۇ. بىراق بۇ شەكىللەر بۇ يەردە تەتقىق قىلىنىدىغان دائىرىگە تەۋە ئەمەس. پۇل ئۇستىدە رېئالىزاتسىيە بولغان قوشۇمچە قىممەت، ئۇ سورۇندا مۇنداق قوشۇمچە قىممەت پەيدا بولىدىغان سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىنىڭ سىرتىدا، مەلۇم ئالاھىدە كاپىتال فۇنكسىيىسى ئۆتەيدۇ؛ بۇ فۇنكسىيىلەر بىرىنچىدىن، بۇ ئايلانما بىلەن مۇناسىۋەتسىز، ئىككىنچىدىن، سانائەت كاپىتالى فۇنكسىيىسى بىلەن ئوخشاش بولمىغان، بۇ يەردە تېخى شەرھلەنمىگەن كاپىتال فۇنكسىيىلىرىنى ئالدىن شەرت قىلىدۇ.

## IV . تەييارلىق پۇلى

يۇقىرىدا تەكشۈرگەن شەكىلدە قوشۇمچە قىممەتنىڭ



مەۋجۇدىيەت شەكلى بولغان زاپاس پۇل پۇل جۇغلانما فوندى، كاپىتال جۇغلانمىسىنىڭ ۋاقىتىنچە ئىگە بولغان پۇل شەكلى ھەمدە بۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئۆزى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىنىڭ شەرتى. بىراق، بۇنداق جۇغلانما فوندى يەنە ئالاھىدە، قوشۇمچە فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدۇ، دېمەك كاپىتالنىڭ ئايلانما جەريانىغا كىرىدۇ، ئەمما بۇ جەريانىنى P ··· P′ شەكلىگە ئېرىشتۇرەلمىگەن، يەنى كاپىتالىستىك تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتەلمىگەن.

ئەگەر W′ — G′ جەريانى نورمال ۋاقىتتىن ئېشىپ كەتسە، تاۋار كاپىتال نورمال بولمىغان ھالدا، ئۆزىنىڭ پۇل شەكلىگە ئايلىنىش جەريانىدا تۇرۇپ قالىدۇ؛ ياكى مۇنداق ئايلىنىش تاماملانغاندىن كېيىن، ئالايلۇق، پۇل كاپىتال چوقۇم ئايلانمىسا بولمايدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى ئۆرلەپ، ئايلانما باشلانغان چاغدىكى سەۋىيىسىدىن ئېشىپ كەتكەندە، جۇغلانما پۇلى رولىنى ئويناۋاتقان مۇنداق زاپاس پۇل پۇل كاپىتالنىڭ ياكى ئۇنىڭ بىر قىسمىنىڭ ئورنىغا دەسسەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن پۇل جۇغلانما فوندى تەييارلىق پۇلى بولۇپ، ئايلانما داۋامىدا كۆرۈلگەن كاشىلىلارنى تۈگىتىدۇ.

مۇنداق تەييارلىق پۇلى بىز P ··· P ئايلانمىسىدا كۆرگەن سېتىۋېلىش ۋاستىسى ياكى تۆلەش ۋاستىسى بولغان فوندىغا ئوخشىمايدۇ. مۇنداق سېتىۋېلىش ۋاستىسى ۋە تۆلەش ۋاستىسى فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان پۇل كاپىتالنىڭ بىر قىسمى (شۇ سەۋەبتىن جەرياندا تۇرغان كاپىتال قىممىتىنىڭ بىر قىسمىنىڭ مەۋجۇدىيەت شەكلى) بولۇپ، بۇ كاپىتالنىڭ ھەرقايسى قىسمى ئوخشاش بولمىغان مەسىلىلەردىلا ئارقا - ئارقىدىن فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۇدا داۋاملاشقاندا، تەييارلىق پۇل كاپىتال ئۈزلۈكسىز شەكىللىنىدۇ، چۈنكى بۈگۈن قەرز پۇلنى

قولىغا ئالغان بولسا، ئۇنى چىقىم قىلىش كېيىن ئاندىن زۆرۈر بولىدۇ؛ بۈگۈن كۆپ مىقداردا تاۋار سېتىلغان بولسا، يەنە زور مىقداردا تاۋار سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئاندىن زۆرۈر بولىدۇ؛ شۇڭا، بۇ مەزگىلدە كۆچمە كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئەكسىچە، تەييارلىق پۇلى فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى ئەمەس، ئېنىق ئېيتقاندا، فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان پۇل كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى ئەمەس، بەلكى جۇغلانمىنىڭ تەييارلىق باسقۇچىدا تۇرغان كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى، تېخى پائالىيەتچان كاپىتالغا ئايلانمىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمى. ئۇنىڭدىن باشقا، شۇنىسى سۆزسىزكى، كاپىتالىست جىددىي ئېھتىياجلىق بولغاندا، قولىدىكى پۇلنىڭ بەلگىلەنگەن فۇنكسىيىسىگە قارىماي، ئۆزى ئىگە بولغان نەرسىنىڭ ھەممىسىنى ئىشقا سېلىپ، ئۆزىنىڭ كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشىنىڭ ئادەتتىكىدەك داۋاملىشىشىغا كاپالەتلىك قىلىدۇ. مەسىلەن، مىسالىمىز بويىچە ئېيتساق، $G$ 422 فوند ستېرلىڭغا، $G'$ 500 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ. ئەگەر 422 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ بىر قىسمى تۆلەش ۋاستىسى ۋە سېتىۋېلىش ۋاستىسى فوندى سۈپىتىدە، پۇل زاپىسى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولسا، ئۇنداقتا، شەرت ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ئۇنى تامامەن ئايلانمىغا كىرگۈزۈش مەقسەت قىلىنىدۇ، ۋەھالەنكى، ئۇ بۇنىڭغا بىمالال يېتىدۇ. تەييارلىق پۇلى 78 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ؛ ئۇ 422 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ ئايلانمىسى شەرت ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا داۋاملاشتۇرۇلغاندىلا، ئاندىن بۇ جەريانغا كىرىدۇ؛ چۈنكى ئۇ جۇغلانما فوندىنىڭ بىر قىسمى، ئەمما ئۇنىڭ بۇ يەردىكى رولى



تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمىنى كېڭەيتمىگەن.

پۇل جۇغلانما فوندى يوشۇرۇن پۇل سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ بولغان؛ دېمەك، پۇلدىن پۇل كاپىتالغا ئايلىنىپ بولغان.

ئاددىي ھالدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋە كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئومۇمىي جەھەتتىن ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئايلانمىسىنىڭ ئومۇمىي فورمۇلىسى مۇنداق:

$$P \cdots \overbrace{W' - G'.}^{1} \qquad \overbrace{G - W <^{A}_{Pm}}^{2} \cdots P\ (P')$$

ئەگەر $P = P$ بولسا، (2) ئەزادىكى $G' - g\ G$ گە باراۋەر بولىدۇ؛ ئەگەر $P = P'$ بولسا، (2) ئەزادىكى $G' - g\ G$ دىن چوڭ بولىدۇ، بۇ شۇنداق دېگەنلىككى، $g$ تامامەن ياكى قىسمەن ھالدا پۇل كاپىتالغا ئايلىنىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسى كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىق بويىچە سانائەت كاپىتالى ئايلانمىسى جەريانىنى تەكشۈرۈشنىڭ شەكلى.

# 3 ـ باب
# تاۋار كاپىتالىنىڭ ئايلىنىشى

تاۋار كاپىتال ئايلانمىسىنىڭ ئومۇمىي فورمۇلىسى مۇنداق :

$$W' - G' - W \cdots P \cdots W'.$$

$W'$ يالغۇز ئالدىدىكى ئىككى خىل ئايلانمىنىڭ مەھسۇلى بولۇپ ئىپادىلىنىپ قالماستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمى ئايلانمىدا تۇرغان بەزى يەككە كاپىتالنىڭ تاۋار مەھسۇلاتى بولىدىكەن، بىر كاپىتالنىڭ $G - W$ بولغان قىسمى يەنە بىر كاپىتالنىڭ $W' - G'$ قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپ بولغان بولىدۇ. مەسىلەن، مىسالىمىز ئارقىلىق ئېيتساق، كۆمۈر، ماشىنا، ۋەھاكازا، قېزىلما قازغۇچى خوجايىن، كاپىتالىستىك ماشىنىسازلىق خوجايىنى قاتارلىقلارنىڭ تاۋار كاپىتالى بولىدۇ. ئىككىنچىدىن، 1 ـ بابنىڭ 4 ـ پاراگرافىدا : $G \cdots G'$ بىرىنچى قېتىم تەكرارلىنىۋاتقاندا، پۇل كاپىتالىنىڭ ئىككىنچى ئايلانمىسى تاماملانغىچە، $P \cdots P$ ئايلانمىسىلا ئەمەس، $W' - W'$ ئايلانمىسىمۇ ئالدىنقى شەرت سۈپىتىدە مەۋجۇت بولغان بولىدۇ.

ئەگەر تەكرار ئىشلەپچىقىرىش زورايغان كۆلەم بويىچە ئېلىپ بېرىلسا، ئاخىرلىشىش نۇقتىسىدىكى $W'$ باشلىنىش نۇقتىسىدىكى $W'$ دىن چوڭ بولىدۇ، شۇڭا، ئاخىرلىشىش نۇقتىسىدىكى $W'$ نى $W''$ بىلەن ئىپادىلەش كېرەك.



ئۈچىنچى شەكىل بىلەن ئالدىنقى ئىككى شەكىلنىڭ مۇنداق پەرقى بار : بىرىنچىسى، بۇ يەردە ئىككى قارىمۇقارشى باسقۇچنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئومۇمىي ئوبوروت ئارقىلىق ئايلانمىنى باشلايدۇ، ۋەھالەنكى، شەكىل I دە، ئوبوروت ئىشلەپچىقىرىش جەريانى تەرىپىدىن ئۈزۈپ تاشلىنىدۇ، شەكىل II دە، ئۆزئارا بىر ـ بىرىنى تولۇقلايدىغان ئىككى باسقۇچنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئومۇمىي ئوبوروت تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ۋاستىسىلا بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. شۇڭا، $P \cdots P$ ئوتتۇرىسىدىكى ۋاستىتە ھەرىكىتى بولىدۇ. $G \cdots G'$ دە، ئوبوروت شەكلى $G - W \cdots W' - G' = G - W - G$ بولىدۇ. $P \cdots P$ دە ئۇنىڭ ئەكسىچە ئوبوروت شەكلى $W' - G'. G - W = W - G - W$ بولىدۇ. $W' - W'$ دە، ئوبوروت شەكلى كېيىنكى شەكىل بىلەن ئوخشاش بولىدۇ.

ئىككىنچىدىن، ئايلانما I بىلەن II نىڭ ئايلانمىسى تەكرارلىنىۋاتقاندا، ئاخىرقى نۇقتا بولغان $G'$ بىلەن $P'$ يېڭىلانغان ئايلانمىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان تەقدىردىمۇ، ئۇلار بارلىققا كەلگەن چاغدىكى شەكلىمۇ يوقىلىدۇ. $G' = G + g$ ۋە $P' = P + p$ قايتا $G$ ۋە $P$ بولۇپ، يېڭى ئايلانمىنى باشلايدۇ. لېكىن شەكىل III تە، ئايلانما ئوخشاش كۆلەمدە يېڭىلانغان تەقدىردىمۇ، باشلىنىش نۇقتىسى $W$ نى $W'$ ئارقىلىق ئىپادىلەش شەرت، ھالبۇكى بۇ تۆۋەندىكى سەۋەبتىن بولغان. شەكىل I دە، $G'$ يېڭى ئايلانمىنى باشلىسىلا، ئۇ پۇل كاپىتال $G$ سۈپىتىدە، پۇل شەكلى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن، قىممەت ئۇندۇرۇشنى كۈتۈپ تۇرغان كاپىتال قىممەت سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالنىڭ مىقدارى

بىرىنچى ئايلانمىدا يولغا قويۇلغان جوغلاش تۈپەيلىدىن ، ئېشىپ تېخىمۇ كۆپىيىدۇ . لېكىن مەيلى ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالىنىڭ مىقدارى 422 فوند ستېرلىڭ بولسۇن ياكى 500 فوند ستېرلىڭ بولسۇن ، ئۇ نوقۇل كاپىتال قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىشتەك مۇنداق ئەھۋالنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ . $G'$ ئەمدى قىممىتى ئېشىپ بولغان ، يەنى قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال بولمايدۇ ، كاپىتال مۇناسىۋىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولمايدۇ . ئۇ جەريان ئىچىدىلا ئاندىن ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدۇ . $P \cdots P'$ مۇشۇنداق ؛ $P'$ ھەمىشە $P$ سۈپىتىدە ، قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتال قىممەت سۈپىتىدە داۋاملىق فۇنكسىيە ئۆتەپ ، ئايلىنىشنى يېڭىلايدۇ . — بۇنىڭ ئەكسىچە ، تاۋار كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى كاپىتال قىممەت بىلەن باشلانماي ، بەلكى كاپىتال شەكلىدە ئاشقان كاپىتال قىممەت بىلەن باشلىنىدۇ ، شۇڭا ئۇ باشلىنىپلا ، تاۋار شەكلى ئىچىدە مەۋجۇت بولغان كاپىتال قىممەتنىڭ ئايلانمىسىنىلا ئۆز ئىچىگە ئېلىپ قالماي ، بەلكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئايلىنىشىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . شۇڭا ، ئەگەر ئاددىي ھالدىكى ئىشلەپچىقىرىش مۇشۇ شەكىل بىلەن ئېلىپ بېرىلسا ، ئاخىرلىشىش نۇقتىسىدا باشلىنىش نۇقتىسىغا ئوخشاش چوڭلۇقتىكى $W'$ پەيدا بولىدۇ . ئەگەر بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت كاپىتال ئايلانمىسىغا كىرسە ، ئاخىرلىشىش نۇقتىسىدا پەيدا بولغىنى گەرچە $W'$ ئەمەس $W''$ ، تېخىمۇ زور بىر $W'$ بولسىمۇ ، لېكىن كېيىنكى قېتىملىق ئايلانما يەنە بىر قېتىم $W'$ بىلەن باشلىنىدۇ ، بىراق ئالدىنقى بىر ئايلانمىغا قارىغاندا ، ئۇ تېخىمۇ چوڭ بىر $W'$ بولىدۇ ، ئۇ تېخىمۇ چوڭ بولغان ، جوغلىنىپ بولغان تاۋار كاپىتالنى ئىشلىتىدۇ ، شۇڭا ، يەنە بىرقەدەر زور بولغان ، يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەتنى ئىشلىتىپ



ئۆزىنىڭ يېڭى ئايلانمىسىنى باشلايدۇ . بارلىق ئەھۋال ئاستىدا ، $W'$ ھەمىشە بىر تاۋار كاپىتال بولۇپ (كاپىتال قىممەت بىلەن قوشۇلما قىممەتنىڭ قوشۇلمىسىغا باراۋەر بولۇپ ) ئايلانمىسىنى باشلايدۇ .

بىر يەككە سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىدا $W$ بولغان $W'$ بۇ كاپىتالنىڭ شەكلى ئەمەس ، بەلكى باشقا بىر ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان سانائەت كاپىتالىنىڭ شەكلى بولىدۇ . بىرىنچى كاپىتالدىكى $G — W$ $(G — Pm)$ ھەرىكىتى ، ئىككىنچى كاپىتالغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، $G' — W'$ بولىدۇ .

ئوبوروت ھەرىكىتى $G — W<^{A}_{Pm}$ دە ، $A$ بىلەن $Pm$ نىڭ ئوخشاشلىقى شۇكى ، ئۇلار ساتقۇچىلار ، يەنى ئەمگەك كۈچىنى ساتىدىغان ئىشچىلار ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ساتىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئىگىدارلىق قىلغۇچىلارنىڭ قولىدىكى تاۋار . بۇ يەردە پۇلنى پۇل كاپىتال قىلىپ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان سېتىۋالغۇچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۇلار ئۇ تاۋارلارنى سېتىۋالمىغان بولسىلا ، ئۇ تاۋارلار تېخى باشقىلارنىڭ ئىگىدارلىقىدىكى تاۋار بولغان بولسىلا ، ئۇلارنىڭ پۇل شەكلىدىكى كاپىتالى بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ ، تاۋارنىڭ فۇنكسىيىسىنىلا ئۆتەيدۇ . بۇ يەردە ، $Pm$ بىلەن $A$ نىڭ پەرقى شۇ يەردىلا بولىدۇ : ئەگەر $Pm$ ساتقۇچىنىڭ كاپىتالىنىڭ تاۋار شەكلى بولسا ، $Pm$ ئۆزىنى ساتقۇچىنىڭ قولىدا $W'$ غا باراۋەر بولۇپ ، كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ؛ $A$ ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، باشتىن - ئاخىر تاۋار بولۇۋېرىدۇ ، سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىغا بارغاندا ، $P$ نىڭ تەركىبىي قىسمى بولۇپ ، ئاندىن كاپىتال بولىدۇ .

شۇڭا ، $W'$ ھەرگىز نوقۇل ھالدىكى $W$ بولۇپ ، كاپىتال قىممەتنىڭ نوقۇل ھالدىكى تاۋار شەكلى سۈپىتىدە ئايلانمىنى

باشلىيالمايدۇ . تاۋار كاپىتال بولغاندا ، ئۇ ھەمىشە ئىككى ياقلىمىلىققا ئىگە نەرسە بولىدۇ . ئىستېمال قىممىتى قارىشىدىن ئېيتقاندا ، ئۇ P نىڭ فۇنكسىيە ئۆتىگەنلىكىنىڭ مەھسۇلى ، بۇ يەردە يىپ بولغان ، ۋەھالەنكى تاۋار بولۇپ ئوبوروت بولغان P نىڭ ئاملى ، يەنى A بىلەن Pm پەقەت مۇنداق مەھسۇلاتنىڭ مەھسۇلات شەكىللىنىش ئاملى سۈپىتىدە رول ئوينايدۇ . ئىككىنچىدىن ، قىممەت قارىشىدىن ئېيتقاندا ، ئۇ كاپىتال قىممەت ، ئۇنىڭغا P فۇنكسىيە ئۆتىگەندە بارلىققا كەلگەن قوشۇمچە قىممەت m قوشۇلغان .

$W'$ نىڭ ئۆزىنىڭ ئايلانمىسىدىلا ، $W$ (= P = كاپىتال قىممەت ) لا ئاندىن $W'$ نىڭ قوشۇمچە قىممەت تايىنىپ مەۋجۇت تۇرىدىغان قىسمىدىن ، يەنى قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئوشۇقچە مەھسۇلاتتىن ئايرىلىپ چىقالايدۇ ھەم ئايرىلىپ چىقىشى شەرت ، مەيلى بۇ ئىككى قىسىم ئەمەلىيەتتە ئايرىلىپ چىقالىسۇن ، مەسىلەن ، يىپ ، ياكى ئايرىلىپ چىقالمىسۇن ، مەسىلەن ، ماشىنا . $W'$ ، $G'$ بولغان ھامان ، ئۇلار دائىم ئايرىلالايدۇ .

ئەگەر بارلىق تاۋار مەھسۇلات بىزنىڭ 10 مىڭ قاداق يىپىمىزغا ئوخشاش بولسا ، مۇستەقىل ، تۈرى ئوخشاش بولغان قىسمەن مەھسۇلات قىلىپ بۆلۈپ تاشلىنىدۇ ، دېمەك $W' — G'$ ھەرىكىتى قېتىم بويىچە ئورۇندىلىدىغان بىر قاتار سېتىش بولۇپ ئىپادىلىنىسە ، ئۇنداقتا ، تاۋار شەكلىدىكى كاپىتال قىممەت قوشۇمچە قىممەت رېئاللاشقىچە ، دېمەك $W'$ تامامەن رېئاللىشىپ بولغۇچە ، ئۇ ھەمىشە $W$ سۈپىتىدە رول ئويناپ ، $W'$ دىن ئايرىلالايدۇ .

قىممىتى 500 فوند ستېرلىڭ بولغان 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ 8440 قادىقىنىڭ قىممىتى 422 فوند ستېرلىڭغا ، يەنە قوشۇمچە



قىممەتتىن ئايرىلىپ چىققان كاپىتال قىممەتكە باراۋەر بولىدۇ ، ئەگەر كاپىتالىست ئالدى بىلەن قىممىتى 422 فوند ستېرلىڭ بولغان 8440 قاداق يىپنى سېتىۋەتسە ، بۇ 8440 قاداق يىپ $W$ گە ، يەنى تاۋار شەكلىدىكى كاپىتال قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ . $W'$ بۇنىڭدىن باشقا ئۆز ئىچىگە ئالغان ئوشۇقچە مەھسۇلات بولغان 1560 قاداق يىپ 78 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتكە باراۋەر بولۇپ ، كېيىن ئاندىن ئوبوروتقا كىرىدۇ ؛ كاپىتالىست ، ئوشۇقچە مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروتى $w — g — w$ داۋاملاشقىچە ، $W — G — W <^{A}_{Pm}$ نى تاماملاپ بولالايدۇ .

ياكى ئەگەر ئالدى بىلەن قىممىتى 372 فوند ستېرلىڭ بولغان 7440 قاداق يىپنى سېتىپ ، ئاندىن قىممىتى 50 فوند ستېرلىڭ بولغان 1000 قاداق يىپنى ساتسا ، ئۇ $W$ نىڭ بىرىنچى قىسمى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى $c$ ) نىڭ پۇلىنى تۆلەيدۇ ، $W$ نىڭ ئىككىنچى قىسمى بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمى بولغان $v$ ، يەنى ئەمگەك كۈچىنىڭ پۇلىنى تۆلەيدۇ ، ئاندىن يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش داۋاملاشتۇرىدۇ .

لېكىن ، ئەگەر مۇنداق قېتىم بويىچە ساتسا ، ئايلانمىنىڭ شەرتلىرى مۇنداق قىلىشقا يول قويسا ، كاپىتالىست $W'$ نى $c + v + m$ قىلىپ ئايرىماي ، بەلكى $W'$ نىڭ ھەرقانداق بىر قىسمىدا بۇنداق بۆلۈپ تاشلاشنى ئىشقا ئاشۇرالايدۇ .

مەسىلەن ، $W'$ (10 مىڭ قاداق يىپ 500 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر ) بولغان قىسمىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى بولغان 7440 قاداق يىپ باراۋەر بولغان 372 فوند ستېرلىڭغا ۋەكىللىك قىلىشنى يەنە مۇنداق ئايرىشقا بولىدۇ : قىممىتى 276 مىڭ 768 فوند ستېرلىڭ بولغان 5 مىليون 535 مىڭ 360 قاداق يىپتىن

ئۆزگەرمەس قىسمىنىڭلا قىممىتى تۆلىنىدۇ، يەنى 7440 قاداق يىپتا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى تۆلىنىدۇ؛ قىممىتى 37 مىڭ 200 فوند ستېرلىڭ بولغان 744 قاداق يىپتا ئۆزگىرىشچان كاپىتاللا تۆلىنىدۇ، قىممىتى 58 مىڭ 32 فوند ستېرلىڭ بولغان 1 مىليون 160 مىڭ 640 قاداق يىپ ئوشۇقچە مەھسۇلات سۈپىتىدە قوشۇمچە قىممەتنى ئۇستىگە ئالغۇچى بولىدۇ. شۇڭا، سېتىلغان 7440 قاداق يىپتا، ئۇ (كاپىتالىست) 313 مىڭ 968 فوند ستېرلىڭلىق باھا بويىچە ساتقان 6 مىليون 279 مىڭ 360 قاداق يىپ ئارقىلىق 7440 قاداق يىپ ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال قىممەتنى تۆلىيەلەيدۇ، ۋەھالەنكى، قوشۇمچە قىممەت 1 مىليون 160 مىڭ 640 قاداق يىپنىڭ قىممىتى بولغان 58 مىڭ 32 فوند ستېرلىڭنى كىرىم سۈپىتىدە خەجلەيدۇ.

كاپىتالىست يەنە ئوخشاشلا 1000 قاداق (50 فوند ستېرلىڭغا، ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا باراۋەر بولغان) يىپنى بۆلۈۋېتەلەيدۇ ھەمدە ئوخشاش ئۇسۇل بىلەن ساتالايدۇ؛ قىممىتى 37 مىڭ 200 فوند ستېرلىڭ بولغان 744 قاداق يىپ 1000 قاداق يىپتىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ؛ قىممىتى 5000 فوند ستېرلىڭ بولغان 100 قاداق يىپ ئۇنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ؛ شۇڭا، قىممىتى 42 مىڭ 200 فوند ستېرلىڭ بولغان 844 قاداق يىپ 1000 قاداق يىپ ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال قىممەتنى تۆلەيدۇ. ئاخىرىدا، قىممىتى 7800 فوند ستېرلىڭ بولغان 156 قاداق يىپ ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە مەھسۇلاتقا ۋەكىللىك قىلىدۇ ھەمدە ئوشۇقچە مەھسۇلات سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىنىدۇ.

ئاخىرىدا، ئۇ قېپقالغان، قىممىتى 78 فوند ستېرلىڭ بولغان



1560 قاداق يىپنى سېتىۋەتكەندىن كېيىن، تۆۋەندىكى ئۇسۇل بىلەن بۆلىدۇ: ساتقان، قىممىتى 58 مىڭ 32 فوند ستېرلىڭ بولغان 1 مىليون 160 مىڭ 640 قاداق يىپ بىلەن 1560 قاداق يىپ ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى تۆلەيدۇ، ساتقان، قىممىتى 7800 فوند ستېرلىڭ بولغان 156 قاداق يىپ بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتى تۆلەيدۇ. 1 مىليون 316 مىڭ 640 قاداق يىپ باراۋەر بولغان جەمئىي 65 مىڭ 832 فوند ستېرلىڭ بىلەن بارلىق كاپىتال قىممەتنى تۆلەيدۇ؛ ئەڭ ئاخىرىدا 243 مىڭ 360 قاداق ئوشۇقچە مەھسۇلات بىلەن باراۋەر بولغان 12 مىڭ 168 فوند ستېرلىڭنى كىرىم سۈپىتىدە خەجلەيدۇ.

خۇددى يىپتا مەۋجۇت بولغان ھەربىر ئامىل $c$، $v$، $m$ نى يەنە ئوخشاش بولغان تەركىبىي قىسىملارغا بۆلگەنگە ئوخشاش، قىممىتى 1 شىللىڭ باراۋەر 12 پېنس بولغان ھەربىر قاداق يىپنىمۇ مۇنداق بۆلۈشكە بولىدۇ:

$c = 0.744$ قاداق يىپ = $8.928$ پېنس

$v = 0.100$ قاداق يىپ = $1.200$ پېنس

$m = 0.156$ قاداق يىپ = $1.872$ پېنس

---

$c + v + m = 1$ قاداق يىپ = $12$ پېنس

يۇقىرىدىكى ئۈچ قىسىم سېتىشنىڭ نەتىجىسىنى قوشساق، 10 مىڭ قاداق يىپنى بىر قېتىم سېتىشنىڭ نەتىجىسىگە ئوخشايدۇ.

ئۆزگەرمەس كاپىتال :

فوند ستېرلىڭ 276.768 = قاداق يىپ 5535.360 :بىرىنچى قېتىم سېتىلغىنى
فوند ستېرلىڭ 37.200 = قاداق يىپ 744.000 :ئىككىنچى قېتىم سېتىلغىنى
فوند ستېرلىڭ 58.032 = قاداق يىپ 1160.640 :ئۈچىنچى قېتىم سېتىلغىنى

---

فوند ستېرلىڭ 372 = قاداق يىپ 7440 جەمئىي

ئۆزگىرىشچان كاپىتال :

فوند ستېرلىڭ 37.200 = قاداق يىپ 744.000 :بىرىنچى قېتىم سېتىلغىنى
فوند ستېرلىڭ 5.000 = قاداق يىپ 100.000 :ئىككىنچى قېتىم سېتىلغىنى
فوند ستېرلىڭ 7.800 = قاداق يىپ 156.000 :ئۈچىنچى قېتىم سېتىلغىنى

---

فوند ستېرلىڭ 50 = قاداق يىپ 1000 جەمئىي

قوشۇمچە قىممەت :

فوند ستېرلىڭ 58.032 = قاداق يىپ 1160.640 :بىرىنچى قېتىم سېتىلغىنى
فوند ستېرلىڭ 7.800 = قاداق يىپ 156.000 :ئىككىنچى قېتىم سېتىلغىنى
فوند ستېرلىڭ 12.168 = قاداق يىپ 243.360 :ئۈچىنچى قېتىم سېتىلغىنى

---

فوند ستېرلىڭ 78 = قاداق يىپ 1560 جەمئىي

ھەممىسى :

فوند ستېرلىڭ 372 = قاداق يىپ 7440 :ئۆزگەرمەس كاپىتال
فوند ستېرلىڭ 50 = قاداق يىپ 1000 :ئۆزگىرىشچان كاپىتال
ستېرلىڭ 78 = قاداق يىپ 1560 :قوشۇمچە قىممەت

---

فوند ستېرلىڭ 500 = قاداق يىپ 10000 جەمئىي

G′ — W′ نىڭ ئۆزى 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ سېتىلىشىدىنلا



ئىبارەت . بۇ 10 مىڭ قاداق يىپ باشقا بارلىق يىپلارغا ئوخشاش تاۋار . سېتىۋالغۇچىنىڭ كۆڭۈل بۆلىدىغىنى ھەر قادىقى بىر شىللىڭ بولغان ياكى 10 مىڭ قادىقى 500 فوند ستېرلىڭ بولغان باھا . ئەگەر ئۇ سودا قىلغاندا ، قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمىغا دىققەت قىلىدۇ ، ئۇ ئۇنىڭ مەككارلىق قەستىدىنلا ئىبارەت بولۇپ ، ھەربىر قادىقىنى بىر شىللىڭدىن تۆۋەن باھادا ساتقىلى بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىماقچى بولغان ، ئەمما ساتقۇچى يەنىلا ناھايىتى يۇقىرى پايدىغا ئېرىشىدۇ . لېكىن ئۇ سېتىۋالغان مىقدار ئۇنىڭ ئېھتىياجىغا باغلىق ؛ مەسىلەن ، ئەگەر ئۇ رەخت توقۇش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان خوجايىن بولسا ، ئۇنىڭ رەخت توقۇش فابرىكىسىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمىغا باغلىق ، ئۇنىڭغا يىپ سېتىپ بەرگەن يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان خوجايىنىنىڭ كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمىغا باغلىق ئەمەس . W′ بىر تەرەپتىن ، ئۇنى ئىشلەش ئۈچۈن سەرپ قىلغان كاپىتالنى (ياكى بۇنداق كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەشكىلىي قىسمىنى ) تۆلەيدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، ئۇشۇقچە مەھسۇلات بولۇپ ، قوشۇمچە قىممەت ئىستېمالى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ ، ياكى كاپىتال جۇغلانما ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ ؛ ئىككىسىنىڭ نىسبىتى 10 مىڭ قاداق يىپ تاۋار شەكلى بولغان كاپىتالنىڭ ئايلىنىشىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . بۇنداق نىسبەت سېتىۋېلىش بىلەن مۇناسىۋەتسىز . ئۇنىڭدىن باشقا ، بىز بۇ يەردە W′ ئۆزىنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىلىدۇ ، شۇڭا بۇنىڭغا چېتىلىدىغىنى ئۇنىڭ تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ئايلىنىشىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز . W′ غا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، يەنى بۇ يەككە كاپىتالنىڭ ئايلىنىشىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ شۇنىڭدىن تۆلىنىشى شەرت بولغان فۇنكسىيە

شەكلىدىن ئېيتقاندا، سېتىش ۋاقتىدىكى باها بىلەن قىممەتنىڭ بىر دەك بولۇش - بولماسلىقى ھەمدە قانداق دەرىجىدە بىردەك بولۇشى، ئەلۋەتتە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە، لېكىن، بۇ يەردە نوقۇل شەكىلنىڭ پەرقىنى تەكشۈرگەندە، بۇ مەسىلە بىز بىلەن مۇناسىۋەتسىز.

شەكىل I دە، يەنى $G \cdots G'$ دە، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى كاپىتال ئوبوروتىنىڭ ئۆزئارا بىر - بىرىنى تولۇقلايدىغان، يەنە ئۆزئارا قارىمۇقارشى بولغان ئىككى باسقۇچى ئوتتۇرىسىدا بارلىققا كېلىدۇ؛ ئاخىرلىشىش باسقۇچى $G' - W'$ بارلىققا كەلگۈچە، ئۇ ئاللىبۇرۇن ئۆتۈپ كېتىدۇ. پۇل كاپىتال سۈپىتىدە، ئاۋۋال تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىغا ئالدىن تۆلىنىدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىدىن تاۋار مەھسۇلاتقا ئايلىنىدۇ، بۇنداق تاۋار مەھسۇلات يەنە پۇلغا ئايلىنىدۇ. بۇ تولۇق بولغان بىر تىجارەت دەۋرىي مۇددىتى، ئۇنىڭ ئاقىۋىتى ھەممە نەرسىگە ئىشلىتىشكە بولىدىغان پۇلدىن ئىبارەت بولىدۇ. شۇڭا، يېڭى باشلىنىش پەقەت ئىمكانىيەتكىلا ئىگە بولغان بولىدۇ، $G \cdots P \cdots G'$ بىر يەككە كاپىتال تىجارەتتىن چېكىنىپ چىققاندا، بۇ كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئاخىرلاشتۇرىدىغان ئاخىرقى ئايلانمىسى بولالايدۇ ھەم يېڭىدىن فۇنكسىيە ئۆتىگەن بىر كاپىتالنىڭ ئەڭ دەسلەپكى ئايلانمىسىمۇ بولالايدۇ. بۇنىڭدا، ئومۇمىي ھەرىكەت $G \cdots G'$، يەنى پۇلدىن تېخىمۇ كۆپ پۇلغا ئۆتۈش بولىدۇ.

شەكىل II دە، يەنى $P \cdots W' - G' - W \cdots P\ (P')$ دە، ئومۇمىي ئوبوروت جەريانى بىرىنچى P نىڭ ئارقىسىدىن مېڭىپ، ئىككىنچى باسقۇچنىڭ ئالدىدا كۆرۈلىدۇ؛ لېكىن ئۇنىڭ تەرتىپى شەكىل I دىكىنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. بىرىنچى P



ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى، ئۇنىڭ فۇنكسىيىسى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى، يەنى ئۇنىڭدىن كېيىن كېلىدىغان ئوبوروت جەريانىنىڭ ئالدىنقى ھەل قىلغۇچ شەرتى. ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئاياغلاشقان P ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئەمەس، بىراق ئۇ سانائەت كاپىتالىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى خالاس. بەلكى ئۇ كاپىتال قىممەت ئاخىرقى ئوبوروت باسقۇچىدا $A + Pm$ گە ئايلىنىدۇ، سۇبيېكتىپ ئامىل ۋە ئوبيېكتىپ ئامىلغا ئايلىنىشىنىڭ نەتىجىسىگە ئايلىنىدۇ، بۇ ئىككى خىل ئامىلنىڭ بىرلىشىشى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مەۋجۇدىيەت شەكلى بولىدۇ. كاپىتال مەيلى P بولسۇن ياكى P′ بولسۇن، ئاخىرلاشقان چاغدا، يەنە بىر قېتىم قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئىجرا قىلىشى زۆرۈر بولغان، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى تاماملايدىغان شەكىلدە يەنە بىر قېتىم پەيدا بولىدۇ. ھەرىكەتنىڭ ئومۇمىي شەكلى $P \cdots P$ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شەكلى، ئۇ $G \cdots G'$ گە ئوخشىمايدۇ، قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇشنىڭ جەريانىنىڭ مەقسىتى ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىمەيدۇ. شۇڭا، بۇ شەكىل كلاسسىك ئىقتىسادشۇناسلىقتا ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بەلگىلىگەن كاپىتالىستىك شەكىلگە ئاسانلا سەل قارايدىغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىشلەپچىقىرىشنى جەريانىنىڭ مەقسىتى دەۋالىدىغان قىلىپ قويىدۇ، خۇددى مەقسەت ئىشلەپچىقىرىشنى ئىمكانقەدەر كۆپ ۋە ئىمكانقەدەر ئەرزان ئېلىپ بېرىش، مەھسۇلاتنى باشقا مەھسۇلاتنى ئىمكانقەدەر كۆپ ئايرىۋاشلايدىغان قىلىپ، بىر قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىشنى يېڭىلاش $(G - W)$ قا، بىر قىسمىنى ئىستېمال $(g - w)$ غا ئىشلىتىشتىن ئىبارەتتىنكىدەك. بۇنىڭدا، G بىلەن g كۆزنى يۇمۇپ ئاچقۇچە يوقىلىدىغان ئوبوروت ۋاسىتىلا بولغاچقا، پۇل ۋە پۇل كاپىتالنىڭ

ئىستېمالى (ئەمەلىيەتتە ئىشچىلارنىڭ خۇسۇسىي ئىستېمالىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، چۈنكى مۇئەييەن چەك-چېگرا ئىچىدە، ئەمگەك كۈچى ئىشچىنىڭ خۇسۇسىي ئىستېمالىنىڭ ئۈزلۈكسىز ھالدىكى مەھسۇلى بولىدۇ) ھەربىر يەككە كاپىتالنىڭ ئۆزى تەرىپىدىن داۋاملاشتۇرۇلىدۇ. خۇسۇسىي ئىستېمال — كاپىتالىستنىڭ ئۆزىنىڭ ھاياتلىقى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىستېمال — جەمئىيەتنىڭ ھەرىكىتى دەپلا قارىلىدۇ، بەلكى ھەرگىز يەككە كاپىتالىستنىڭ ھەرىكىتى بولمايدۇ.

شەكىل I بىلەن شەكىل II دە، ئومۇمىي ھەرىكەت ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەتنىڭ ھەرىكىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. شەكىل III دە، بارلىق تاۋار مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئېشىپ بولغان كاپىتالى باشلىنىش نۇقتىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ھەمدە ھەرىكەت قىلىۋاتقان كاپىتالنىڭ، يەنى تاۋار كاپىتالنىڭ شەكلىگە ئىگە بولىدۇ. بۇ تاۋار كاپىتال پۇلغا ئايلانغاندىن كېيىنلا، بۇ ھەرىكەت ئاندىن كاپىتال ھەرىكىتى ۋە كىرىم ھەرىكىتى دەپ ئايرىلىدۇ. بۇ شەكىلدە، ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ تەقسىماتى كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ئىچىدە بولىدۇ، ئۇ ھەرقانداق يەككە تاۋار كاپىتالنىڭ مەھسۇلاتىنىڭ ئالاھىدە تەقسىماتىغا ئوخشاش، بىر جەھەتتىن خۇسۇسىي ئىستېمال فوندى دەپ، يەنە بىر جەھەتتىن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش فوندى دەپ ئايرىلىدۇ.

$G \cdots G'$ ئايلىنىشىنىڭ كېڭىيىشىنىڭ مۇمكىنلىكىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولسىمۇ، بۇ تېخىمۇ يېڭى ئايلانمىغا كىرگەن $g$ نىڭ مىقدارىغا قاراپ بەلگىلىنىدۇ.

$P \cdots P$ دە، $P$ ئوخشاش، ئېھتىمال تېخىمۇ كىچىك قىممەت ئارقىلىق يېڭى ئايلانمىنى باشلايدۇ، لېكىن يەنىلا كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ۋەكىللىك قىلىدۇ؛



مەسىلەن، تۇرلۇك تاۋار ئامىللىرى ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئۆسۈشى تۈپەيلىدىن تېخىمۇ ئەرزان بولغاندا شۇنداق بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە، قىممىتى ئاشقان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىمۇ ماددىي كۆلىمى كىچىكلىگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ۋەكىللىك قىلىدۇ، مەسىلەن، تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى قىممەت بولۇپ كەتكەندە شۇنداق بولىدۇ. بۇ ھال $W' \cdots W'$ غىمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ.

$W' — W'$ دە، تاۋار شەكلىدىكى كاپىتال ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ؛ بۇ ئايلانمىدىكى ئىككىنچى $W$ دە، ئۇ قايتىدىن ئالدىنقى شەرت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئەگەر بۇ $W$ تېخى ئىشلەپچىقىرىلمىغان ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلمىغان بولسا، ئايلانما توسۇپ قويۇلىدۇ؛ بۇ $W$ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى شەرت، ئۇنىڭ كۆپ قىسمى چوقۇم يەنە بىر سانائەت كاپىتالى $W'$ سۈپىتىدە قايتا ئىشلەپچىقىرىلىشى كېرەك. بۇ ئايلانمىدا، $W'$ ھەرىكەتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى، ئۆتۈش نۇقتىسى ۋە ئاخىرلىشىش نۇقتىسى بولىدۇ، شۇڭا، ئۇ ھەمىشە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ دائىملىق شەرتى.

$W' \cdots W'$، يەنە بىر ئامىل تۈپەيلىدىن، شەكىل I ۋە شەكىل II دىن پەرقلىق بولىدۇ. بۇ ئۈچ خىل ئايلانمىنىڭ ئورتاق نۇقتىسى مۇنداق: كاپىتالنىڭ ئايلانما جەريانىنى باشلاش شەكلى ئۇنىڭ ئايلانما جەريانىنى تاماملاش شەكلى بولىدۇ، شۇڭا ئۇ يەنە دەسلەپتىكى شەكىلدە تۇرۇپ، ئوخشاش بىر ئايلانمىنى قايتىدىن باشلايدۇ. دەسلەپكى شەكىل $G$، $P$، $W'$ دە، كاپىتال قىممەت (شەكىل III يەنە ئۇنىڭ ئاشقان قىسمى، يەنى قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان) ئالدىن تۆلەش شەكلىنى قوللىنىدۇ، شۇڭا

ئايلانمىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، كاپىتال قىممەتنىڭ ئەسلىدىكى شەكلى بولىدۇ؛ تاماملاش شەكلى بولغان W′ ، P ، W ھەممىشە ئايلانمىدىكى ئەسلىدىكى شەكىلگە ئوخشىمايدىغان ئالدىنقى بىر فۇنكسىيە شەكلىنىڭ ئايلانغان شەكلى بولىدۇ.

شۇڭا، I دىكى G′ ، W′ نىڭ ئايلىنىش شەكلى بولىدۇ؛ Ⅱ نىڭ ئاخىرلىشىش نۇقتىسىدىكى P ، G نىڭ ئايلىنىش شەكلى بولىدۇ (I بىلەن Ⅱ دە، بۇنداق ئايلىنىشنى تاۋار ئوبوروتىدىكى ئاددىي ھەرىكەت، تاۋار بىلەن پۇلنىڭ شەكلىنىڭ ئورۇن ئالماشتۇرۇشى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ)؛ شەكىل Ⅲ دىكى W′ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى P نىڭ ئايلىنىش شەكلى. لېكىن Ⅲ دە، بىرىنچىدىن، مۇنداق ئايلىنىش كاپىتالنىڭ فۇنكسىيە شەكلى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپلا قالماي، بەلكى ئۇنىڭ قىممەت مىقدارى بىلەنمۇ مۇناسىۋەتلىك؛ ئىككىنچىدىن، مۇنداق ئايلىنىش ئوبوروت جەريانىدىكى نوقۇل شەكىللەرنىڭ ئورۇن ئالماشتۇرۇشىنىڭ نەتىجىسىگە تەۋە بولماستىن، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ھەرقايسى تاۋار تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئىشلىتىلىش شەكلى ۋە قىممىتىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تاماملىغان رېئال ئايلىنىشىنىڭ نەتىجىسىگە تەۋە بولىدۇ.

باشلىنىش قۇتۇبىنىڭ شەكلى W′ ، P ، G مۇناسىپ ھالدىكى ئايلانما I ، Ⅱ ، Ⅲ لەرنىڭ ئالدىنقى شەرتى؛ ئاخىرلىشىش قۇتۇبىدىكى قايتىش شەكلى، ئۇنى ئايلىنىشنىڭ ئۆزىنىڭ فورماتسىيە ئۆزگەرتىش تەرتىپى كەلتۈرۈپ چىقارغان، شۇڭا ئۇنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ. W′ يەككە سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىنىڭ ئاخىرلىشىش نۇقتىسى بولىدۇ، پەقەت شۇ سانائەت كاپىتالىنىڭ ئوبوروتقا مەنسۇپ بولمىغان شەكلى P نى ئالدىنقى



شەرت قىلىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ ئۆزى بۇ P نىڭ مەھسۇلاتى. G′ ، I نىڭ ئاخىرقى نۇقتىسى، W′ نىڭ ئايلىنىش شەكلى (W′ — G′) سۇپىتىدە، سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىدىكى G نى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، G ، G′ ··· G ئايلانمىسىنىڭ سىرتىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، W′ نىڭ سېتىلىشى ئۇنى بۇ ئايلانمىغا ئېلىپ كىرىپ، بۇ ئايلانمىنىڭ ئۆزىنىڭ تاماملىنىش شەكلى بولىدۇ. ئوخشاشلا، Ⅱ نىڭ ئاخىرقى نۇقتا بولغان P ئايلانمىنىڭ سىرتىدا مەۋجۇت بولغان ھەمدە W — G ئارقىلىق تاماملاشنىڭ شەكلى بولغان ھەمدە مۇشۇ ئايلانمىغا كىرگۈزۈلگەن A بىلەن Pm (W) نى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. لېكىن ئاخىرقى قۇتۇبنى تىلغا ئالماي تۇرىمىز، يەككە پۇل كاپىتال ۋە يەككە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىدا، ئالدىنقىسىنىڭ ئايلانمىسى پۇل كاپىتالنىڭ ئادەتتىكى مەۋجۇتلۇقىنى ئالدىنقى شەرت قىلمايدۇ، كېيىنكىسىنىڭ ئايلىنىشىمۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلمايدۇ. شەكىل I دە، G تارىخ سەھنىسىدە پەيدا بولغان بىرىنچى پۇل كاپىتال بولالايدۇ، شەكىل Ⅱ دە، P مۇ تارىخ سەھنىسىدە پەيدا بولغان بىرىنچى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولالايدۇ، ئەمما شەكىل Ⅲ

$$W'\left\{\begin{matrix} W \\ w \end{matrix}\right. - G'\left\{\begin{matrix} G - W <\begin{matrix}A\\P_m\end{matrix} \cdots P \cdots W' \\ g - w \end{matrix}\right.$$

W نىڭ ئىككى قېتىم ئايلانمىنىڭ سىرتىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. بىرىنچى قېتىمدا W′ — G′ — W < A Pm ئايلانمىسىدا. بۇ W ، Pm دىن تەركىب تاپسىلا، ساتقۇچىنىڭ قولىدىكى تاۋار بولىدۇ؛ كاپىتالىستىك

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ مەھسۇلى بولسىلا، ئۆزى تاۋار كاپىتال بولىدۇ؛ بولمىغان تەقدىردىمۇ، يەنە سودىگەرنىڭ قولىدا تاۋار كاپىتال بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. يەنە بىر قېتىمدا $w — g — w$ ئىچىدىكى ئىككىنچى $w$ دا ئۇمۇ كىشىلەرنىڭ ئىستېمالىغا قولاي بولسۇن ئۈچۈن، چوقۇم تاۋار سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى كېرەك. قىسقىسى، $A$ بىلەن $Pm$، مەيلى تاۋار كاپىتال بولسۇن - بولمىسۇن، $W'$ غا ئوخشاشلا تاۋار بولىدۇ ھەمدە ئۆزئارا تاۋار بولۇشۇپ مۇناسىۋەتلىشىپ تۇرىدۇ. $w — g — w$ ئىچىدىكى ئىككىنچى $w$ مۇ شۇنداق. ئەگەر $W' = W\ (A + Pm)$ بولسا، ئۇ تاۋارنى ئۆزىنىڭ شەكىللىنىش ئامىلى قىلىدۇ ھەمدە چوقۇم ئوبوروت داۋامىدا، ئۇنى ئوخشاش تاۋار ئارقىلىق تولەش كېرەك بولىدۇ؛ $w — g — w$ ئىچىدىكى ئىككىنچى $w$ نىمۇ ئوبوروت داۋامىدا ئوخشاش تاۋار بىلەن تۆلەش كېرەك بولىدۇ.

ئۇنىڭدىن باشقا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ھۆكۈمران ئورۇندا تۇرۇش ئاساسىدا، ساتقۇچىنىڭ قولىدىكى بارلىق تاۋار مۇقەررەر ھالدا تاۋار كاپىتال بولىدۇ. ئۇلار سودىگەرنىڭ قولىدا يەنىلا تاۋار كاپىتال بولۇپ تۇرىۋېرىدۇ، ياكى ئەگەر ئەسلىدە تاۋار كاپىتال بولمىغان بولسا، سودىگەرنىڭ قولىغا ئۆتكەندە تاۋار كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. ياكى ئۇلار مەسىلەن، كىرگۈزۈلگەن بۇيۇملار، مۇقەررەر ھالدا ئەسلىدىكى تاۋار كاپىتالنى تولەيدىغان تاۋار بولىدۇ، شۇڭا ئەسلىدىكى تاۋار كاپىتالغا باشقا بىر خىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى بېرىلگەن.

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى $P$ نى تەشكىل قىلغان تاۋار ئامىلى $A$ بىلەن $Pm$، $P$ نىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى سۈپىتىدە،



ئۇلار ئوخشاش بولمىغان تاۋار بازىرىدا توپلانغان چاغدىكىگە ئوخشىمايدىغان فورماتسىيىگە ئىگە بولىدۇ. ئەمدىلىكتە ئۇلار بىرلەشكەن، مۇنداق بىرلىشىشتە، ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ.

پەقەت شەكىل Ⅲ دىلا، $W$ ئاندىن ئايلىنىشنىڭ ئىچىدە $W$ نىڭ ئالدىنقى شەرتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى باشلىنىش نۇقتىسى تاۋار شەكلىدىكى كاپىتالدۇر. ئايلانما $W'$ دىن (ئۇ كاپىتال قىممەتنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىسىلا، ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ كىرىشى تۈپەيلىدىن زورىيىشى بىلەن كارىمىز يوق) ئايلانغان، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنى شەكىللەندۈرىدىغان تاۋاردىن باشلىنىدۇ. لېكىن بۇنداق ئايلىنىش بارلىق ئوبوروت جەريانى $W — G — W\ (= A + Pm)$ نى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ھەمدە ئۇنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ. بۇنىڭدا، $W$ ئىككى قۇتۇپتا بولىدۇ، لېكىن سىرتتىن تاۋار بازىرىدىن $W — G$ ئارقىلىق $W$ شەكلىگە ئېرىشكەن ئىككىنچى قۇتۇپ ئايلانمىنىڭ ئاخىرقى قۇتۇپى ئەمەس، بەلكى ئايلىنىشنىڭ ئوبوروت جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان دەسلەپكى ئىككى ئاخىرقى قۇتۇپىدىنلا ئىبارەت. ئوبوروت جەريانىنىڭ نەتىجىسى $P$ بولىدۇ، ئاندىن $P$ فورماتسىيە ئۆتەيدۇ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى داۋاملاشتۇرىدۇ. $W'$ ئوبوروت جەريانىنىڭ نەتىجىسى بولماي، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭلا نەتىجىسى بولغاندا، ئايلىنىشنىڭ ئاخىرى بولۇپ ئىپادىلىنىپ، باشلىنىش قۇتۇپى $W'$ بىلەن ئوخشاش شەكىلگە ئىگە بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەكسىچە، $G \cdots G'$ ۋە $P \cdots P$ دە، ئاخىرقى قۇتۇپ $G'$ بىلەن $P$ ئوبوروت جەريانىنىڭ بىۋاسىتە نەتىجىسى بولىدۇ. شۇڭا، بۇنىڭ ئالدىنقى شەرتى ئاخىرقى نۇقتىدا تۇرغان بىر سورۇن $G'$ بىلەن يەنە بىر سورۇن $P$ بۇرۇنلا باشقىلارنىڭ قولىغا ئۆتۈپ

كەتكەن . گەرچە ئايلىنىش ئىككى قۇتۇپ ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلغان بولسىمۇ ، بىر سورۇندىكى G بىلەن يەنە بىر سورۇندىكى G — P باشقىلارنىڭ ئىگىدارلىقىدىكى پۇل سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، P باشقىلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ — ئايلىنىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ . ۋەھالەنكى W′ ... W′ بولسا W (= A + Pm) نى باشقىلارنىڭ ئىگىدارلىقىدىكى ، باشقىلارنىڭ قولىدىكى تاۋارنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ ، بۇ تاۋارلار يېتەكچى بولغان ئوبوروت جەريانى تەرىپىدىن ئايلانمىغا كىرگۈزۈلۈپ ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇلىدۇ ، ئاندىن W′ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى فۇنكسىيە ئۆتەشنىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدە يەنە ئايلىنىشنىڭ تاماملاش شەكلىگە ئايلىنىدۇ .

لېكىن ، W′ ... W′ ئايلانمىسى ، ئۆزى داۋاملىشىۋاتقاندا ، يەنە بىر W (= A + Pm) شەكلىدىكى تاۋار كاپىتالنى ئالدىنقى شەرت قىلغانلىقى ئۈچۈن (ھەممە Pm تۈرلۈك باشقا كاپىتاللارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، بىزنىڭ مىسالىمىزدىن ئېيتساق ، ماشىنا ، كۆمۈر ، سىلىقلاش مېيى ، ۋەھاكازالارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ) ، بۇ ئايلانما بىزدىن ئۇنى ئايلانمىنىڭ **ئادەتتىكى** شەكلى ، يەنى ھەربىر يەككە سانائەت كاپىتالنى تەكشۈرگىلى بولىدىغان (بىرىنچى سېلىنما سورۇنى بۇنىڭ سىرتىدا ) ئىجتىمائىي شەكىل دەپلا قارىماي ، شۇ سەۋەبتىن بارلىق يەككە سانائەت كاپىتالى ئورتاق ئىگە بولغان ھەرىكەت شەكلى دەپلا قارىماي ، بەلكى شۇنىڭ بىلەن بىللە ، ھەربىر يەككە كاپىتالنىڭ يىغىندىسى ، يەنى كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ ئومۇمىي كاپىتالىنىڭ ھەرىكەت شەكلى دەپ قاراشنى تەلەپ قىلىدۇ ، بۇ ھەرىكەت داۋامىدا ، ھەربىر يەككە



سانائەت كاپىتالىنىڭ ھەرىكىتى بىر قىسمەن ھەرىكەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، باشقا قىسىم ھەرىكەتلەر بىلەن گىرەلىشىپ كېتىدۇ ھەمدە ئۇلارنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ . مەسىلەن ، بىر دۆلەتنىڭ ھەننىۋا يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىنى تەكشۈرۈپ ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى بارلىق ئايرىم كارخانىغا تۆلىنىدىغان بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى ، يەنە بىر قىسىم ئوخشاش بولمىغان سىنىپلارنىڭ خۇسۇسىي ئىستېمال ھەرىكىتىنى تەھلىل قىلساق ، ئۇنداقتا ، W′ — W′ نى ئىجتىمائىي كاپىتال ۋە بۇ ئىجتىمائىي كاپىتالدىن بارلىققا كەلگەن قوشۇمچە قىممەت ياكى ئوشۇقچە مەھسۇلاتنىڭ ھەرىكەت شەكلى دەپ قارايمىز . ئىجتىمائىي كاپىتال بىلەن يەككە كاپىتال (جۈملىدىن پاي كاپىتال ؛ ئەگەر ھۆكۈمەت كانچىلىق ، تۆمۈريول قاتارلىقلارغا ئىشلەتكەن ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ياللانما ئەمگىكى سانائەت كاپىتالىنىڭ رولىنى ئوينىسا ، ئۇ دۆلەت كاپىتالىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ )نىڭ قوشۇلمىسى ، ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئومۇمىي ھەرىكىتى بىلەن ھەربىر يەككە كاپىتال ھەرىكىتىنىڭ ئالگېبرالىق يىغىندىسى بولىدىغانلىقىدەك بۇ پاكىت مۇنۇلارنى چەتكە قاقمايدۇ : بۇ ھەرىكەت يېگانە بولغان يەككە كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى سۈپىتىدە قارىغاندا ، ئوخشاش بىر ھەرىكەت بىلەن ئىجتىمائىي كاپىتال ئومۇمىي ھەرىكىتىنىڭ بىر قىسمى دەپ قارىغاندا ، يەنى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ باشقا قىسىملىرىنىڭ ھەرىكىتى بىلەن باغلاپ قارىغاندا ، ئوخشاش بولمىغان ھادىسە بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ شۇنىڭ بىلەن بىللە ، بۇ ھەرىكەت مۇنداق بەزى مەسىلىلەرنى ھەل قىلىدۇ ، بۇ مەسىلىلەر يالغۇز بولغان بىر يەككە كاپىتالنىڭ ئايلانمىسىنى تەكشۈرگەندە چوقۇم ئاۋۋال ھەل قىلىنىپ بولغان ، بۇ مۇنداق تەكشۈرۈش ئارقىلىق ھەل قىلىنمايدۇ .

$W' \cdots W'$ بىر دىنبىر بولغان شۇنداق بىر ئايلانمىكى، بۇ ئايلانمىدا دەسلەپتىكى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت ھەرىكەتنىڭ باشلىنىش قۇتۇپىنى شەكىللەندۈرىدىغان بىر قىسىم كاپىتال قىممەتتىنلا ئىبارەت بولىدۇ، شۇڭا ھەرىكەت باشلىنىشى بىلەنلا سانائەت كاپىتالىنىڭ ئومۇمىي يىغىندا ھەرىكىتى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى تۆلەيدىغان ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلاتنىڭ ھەرىكىتى بولۇپ كۆرۈنىدۇ، يەنە ئوشۇقچە مەھسۇلاتنى شەكىللەندۈرىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلات (ئادەتتە ئۇنىڭ بىر قىسمى كىرىم سۈپىتىدە خەجلىنىۋېتىلىدۇ، بىر قىسمى جۇغلاش ئاملى قىلىنىدۇ)نىڭ ھەرىكىتى بولۇپ كۆرۈنىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ كىرىم سۈپىتىدە خەجلىنىشىنى بۇ ئايلانما ئۆز ئىچىگە ئالغان بولسىلا، شەخسىنىڭ ئىستېمالىنىمۇ بۇ ئايلانما ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ. ئىككىنچىدىن، شەخسىنىڭ ئىستېمالى شۇنىڭ ئىچىدە بولىدۇ، يەنە باشلىنىش نۇقتىسى بولغان تاۋار $W$ مەلۇم ئىشلىتىلىدىغان ماددىي بۇيۇم سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ؛ ۋەھالەنكى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان ھەربىر خىل ماددىي بۇيۇم، مەيلى ئۇنىڭ ئىشلىتىلىش شەكلى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىستېمالىنى بەلگىلىسۇن، ياكى شەخسىنىڭ ئىستېمالى ئۈچۈن ئىشلىتىلسۇن، ياكى ئىككىسى ئۈچۈن ئىشلىتىلسۇن، تاۋار كاپىتال بولۇپ بېرىدۇ. $G \cdots G'$ قىممەت تەرەپنىلا، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قىممىتىنىڭ قىممەت ئاشۇرۇشى بارلىق جەريانىنىڭ مەقسىتى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ؛ $P \cdots P\ (P')$ كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئوخشاش ياكى ئاشۇرۇلغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى (يەنى جۇغلانما) ئارقىلىق داۋاملاشتۇرۇلىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش



جەريانى ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ؛ $W' \cdots W'$ ئۆزىنىڭ باشلىنىش قۇتۇپىدا، كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ فورماتسىيىسى بولۇپ كۆرۈنگەن، شۇڭا دەسلەپتىلا ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ۋە شەخسىي ئىستېمالنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؛ ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ۋە ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان قىممەتنىڭ قىممەت ئۇندۇرۇمى $W' \cdots W'$ ھەرىكىتىنىڭ بىر شېخى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ. ئاخىرىدا $W'$ ھەرقانداق ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرەلمەيدىغان ئىستېمال شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغاچقا، بۇ بىر باشلىنىش شۇنى كۆرسىتىپ بەردىكى، $W'$ نىڭ ھەربىر مەھسۇلات قىسمىدىن ئىپادىلەنگەن ھەربىر قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمىدا $W' \cdots W'$ نىڭ ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال ھەرىكىتىنىڭ شەكلى بولغانلىقىغا ياكى بىر يەككە سانائەت كاپىتالىنىڭ مۇستەقىل ھەرىكىتى بولۇپ، مۇقەررەر ھالدا ئوخشاش بولمىغان ئورۇنغا ئىگە بولغانلىقىغا قاراش كېرەك. بۇ ئايلانمىنىڭ بۇ بارلىق ئالاھىدىلىكلىرى بۇ ئايلانمىنىڭ بۇرۇنلا ئۆزىنىڭ بىر يەككە، نوقۇل كاپىتالنىڭ يېگانە ئايلانمىسىنىڭ دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

$W' \cdots W'$ فورمۇلىسىدا، تاۋار كاپىتالنىڭ، يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ ھەرىكىتى ھەم يەككە كاپىتالنىڭ مۇستەقىل ئايلانمىسىنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ، ھەم مۇنداق ئايلانمىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ. شۇڭا، بۇ شەكىلنىڭ ئالاھىدىلىكىنى ئىگىلەشتە، $W' - G'$ ۋە $G - W$ دىن ئىبارەت بۇ ئىككى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى، بىر تەرەپتىن، كاپىتالنىڭ فورماتسىيە ئۆزگىرىشىدە فۇنكسىيە تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن

باسقۇچ، يەنە بىر تەرەپتىن، يەنە ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروتىنىڭ ھالقىسى دەپلا كۆرسىتىش كۇپايە قىلمايدىغان بولدى. يەنە بىر يەككە كاپىتالنىڭ فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنىڭ باشقا يەككە كاپىتالنىڭ فورماتسىيە ئۆزگىرىشى بىلەن بولغان مۇرەككەپ مۇناسىۋەتنى، شۇنىڭدەك بىر يەككە كاپىتالنىڭ فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنىڭ ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ شەخسىي ئىستېمال ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان قىسمى بىلەن بولغان مۇرەككەپ مۇناسىۋەتنى چوقۇم ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىش كېرەك. شۇڭا، يەككە سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىنى تەھلىل قىلغاندا، ئاساسلىقى ئالدىنقى ئىككى شەكلىنى ئۇنىڭ ئاساسى قىلدۇق.

$W' \cdots W'$ ئايلانمىسىمۇ بىر يالغۇز، يەككە كاپىتالنىڭ شەكلى بولۇپمۇ ئىپادىلىنىدۇ، مەسىلەن، يېزا ئىگىلىكىدە شۇنداق بولىدۇ، ئۇ يەردە، ھوسۇلدىن ـ ھوسۇلغىچە ھېسابات قىلىنىدۇ. فورمۇلا II تېرىشنى چىقىش قىلىدۇ، فورمۇلا III ھوسۇلنى چىقىش قىلىدۇ ياكى دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىكى ئىبارىسىدىن ئېيتقاندا، ئالدىنقىسى «ئالدىن تۆلەش» (avances) نى چىقىش قىلىدۇ، كېيىنكىسى «يىغىۋېلىش» (reprises) نى چىقىش قىلىدۇ. شەكىل III دە، كاپىتال قىممىتىنىڭ ھەرىكىتى دەسلەپتە ئومۇمىي مەھسۇلات مىقدارى ھەرىكىتىنىڭ بىر قىسمى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ، ئەمما شەكىل I بىلەن II دە، $W'$ نىڭ ھەرىكىتى بىر يېگانە كاپىتالنىڭ ھەرىكىتىنىڭ ئىچىدىكى بىر ئامىل بولىدۇ.

فورمۇلا III دە، بازاردىكى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ دائىملىق ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ. شۇڭا، ئەگەر بۇ فورمۇلاغا ئالايىتەن دىققەت قىلساق، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بارلىق ئامىلى، خۇددى تاۋار ئوبوروتىدىن كەلگەندەك، تاۋاردىنلا تەركىب تاپىدۇ. بۇنداق بىر



تەرەپلىمە قاراشتا بولغۇچىلار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى تاۋار ئامىللىرى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان ئامىللارغا سەل قارىغان.

چۈنكى $W' \cdots W'$ دىكى ئومۇمىي مەھسۇلات (ئومۇمىي قىممەت) باشلىنىش نۇقتىسى بولغاچقا، بۇ يەردە شۇنى كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش (تاشقى سودىنى قايرىپ قويۇپ تۇرىمىز) پەقەت ئوشۇقچە مەھسۇلاتنىڭ كاپىتاللىشىشىنى كۈتۈپ تۇرغان قىسمى ئۆستىلەنگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ماددىي ئامىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندىلا، ئاندىن داۋاملىشىدۇ؛ شۇڭا شۇنىمۇ كۆرسىتىپ بېرىدۇكى، بىر يىللىق ئىشلەپچىقىرىش كېيىنكى بىر يىللىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولغانىكەن، ياكى مۇنداقچە ئېيتقاندا، كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىر يىلدا ئاددىي ھالدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ئېلىپ بېرىلغانىكەن، شۇ ۋەجىدىن ئوشۇقچە مەھسۇلات دەرھال ئۆزىنىڭ ئۆستىلەنگەن كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئاشۇ شەكىلدە ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقى كاپىتال ماددىسىنىلا ئاشۇرۇپ، كاپىتال قىممىتىنى ئاشۇرمايدۇ؛ لېكىن، بۇنىڭدىن ئۇمۇ قىممىتىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئۆستىلمە ماتېرىيالنى شەكىللەندۈرىدۇ.

$W' \cdots W'$ كېنئوسنايىنىڭ «ئىقتىساد جەدۋىلى»نىڭ ئاساسى. ئۇ $P \cdots P$ شەكلىنى تاللىماي، بەلكى بۇ شەكىلنى تاللاپ، $G \cdots G'$ (سودا ھېرىسمەنلىرى سىستېمىسىدا يېتىم ھالدا قەتئىي داۋاملاشتۇرۇلغان شەكىل)گە قارىمۇقارشى قويغان. بۇ ئۇنىڭ ئۇلۇغ، توغرا پىكرىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

# 4 - باب

# ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئۈچ فورمۇلىسى

ئەگەر ئومۇمىي ئوبوروت جەريانىنى Ck بىلەن بەلگىلىسەك ، بۇ فورمۇلا تۆۋەندىكىلەرنى ئىپادىلەيدۇ :

( I ) G — W ··· P ··· W′ — G′

( II ) P ··· Ck ··· P

( III ) Ck ··· P(W′).

ئەگەر بۇ ئۈچ خىل شەكىلنى يىغىنچاقلىساق ، جەرياننىڭ ھەممە ئالدىنقى شەرتى جەرياننىڭ نەتىجىسى ، جەرياننىڭ ئۆزى ھاسىل قىلغان ئالدىنقى شەرت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . ھەربىر ئامىل چىقىش نۇقتىسى ، ئۆتۈش نۇقتىسى ۋە قايتىش نۇقتىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . ئومۇمىي جەريان ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە ئوبوروت جەرياننىڭ بىرلىكى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئوبوروت جەرياننىڭ ۋاستىچىسى بولىدۇ ، ئۇنىڭ ئەكسىچە بولسىمۇ شۇنداق .

بۇ ئۈچ ئايلىنىش بىر ئورتاقلىققا ئىگە : قىممەتنى كۆپەيتىش — مەقسەت ، ئۇ ھەرىكەتكە كەلتۈرگۈچى سەۋەب . بىرىنچى فورمۇلىدا بۇ نۇقتا شەكىل جەھەتتىن (شەكلەن) ئىپادىلەنگەن . ئىككىنچى فورمۇلا P يەنى قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەرياننىڭ ئۆزىدىن باشلانغان . ئۈچىنچى فورمۇلىدا ھەرىكەت ئوخشاش كۆلەم دائىرىسىدە تەكرار ئېلىپ بېرىلغان تەقدىردىمۇ ،



ئايلىنىش ئېشىۋاتقان قىممەت جەريانى بىلەن باشلىنىدۇ ، قايتىدىن ئاشقان قىممەت بىلەن ئاخىرلىشىدۇ .

W — G سېتىۋالغۇچى ئۈچۈن G — W ، G — W ساتقۇچى ئۈچۈن G — W بولغانلىقىدىن قارىغاندا ، كاپىتالنىڭ ئوبوروتى ئادەتتىكى تاۋارنىڭ فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنىلا ئىپادىلەيدۇ . ئەمما بىز بۇ فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنى تەكشۈرگەن چېغىمىزدا (بىرىنچى كىتاب 3 - باب 2 - پاراگرافتا ) شەرھلىگەن پۇلنىڭ ئوبوروت مىقدارى قانۇنىيىتى بۇ جايدىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ . لېكىن ، ئەگەر بىز بۇ شەكىل جەھەتتە توختاپ قالماي ، تۈرلۈك يەككە كاپىتالنىڭ فورماتسىيە ئۆزگىرىشلىرىنىڭ ئەمەلىي باغلىنىشلىرىنى تەكشۈرىدىغان بولساق ، دېمەك ئەگەر نەق مەيداندا ھەربىر يەككە كاپىتالنىڭ ئايلىنىشىدىكى باغلىنىشلارنى ، يەنى ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ھەربىر قىسمىنىڭ ھەرىكىتىنىڭ باغلىنىشلىرىنى تەكشۈرىدىغان بولساق ، ئۇنداقتا ، مۇنداق باغلىنىشنى پۇل ۋە تاۋارنىڭ نوقۇل شەكلىنىڭ ئالمىشىشى بىلەن چۈشەندۈرۈپ بەرگىلى بولمايدۇ .

ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىپ تۇرىدىغان بىر ئايلىنىش جەريانىدىكى ھەربىر نۇقتا ، ئەينى چاغدا ، ھەم چىقىش نۇقتىسى ، ھەم قايتىش نۇقتىسى بولىدۇ . مۇبادا مۇنداق داۋاملىشىش ئۈزۈلۈپ قالىدىكەن ، ھەربىر چىقىش نۇقتىسى قايتىش نۇقتىسى بولىۋەرمەيدۇ . شۇنى بىلدۇقكى ، ھەربىر ئالاھىدە ئايلىنىش باشقا ئايلىنىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىپلا قالماي (ئۆز ئىچىگە ئېلىپلا قالماي ) ھەم بىر خىل شەكىلدىكى ئايلىنىشنى تەكرارلاۋەرمەي ، بەلكى باشقا شەكىلدىكى ئايلىنىشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھالدا ئايلىنىشنى داۋام ئەتكۈزىدۇ . شۇڭا ، ھەممىۋا پەرق نوقۇل

شەكلىدىكى پەرق بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ياكى نوقۇل سۇبيېكتىپ كۆزىتىش ئۈچۈنلا مەۋجۇت بولغان پەرق بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

ئەگەر ھەرقانداق بىر خىل ئايلىنىش ئوخشاش بولمىغان يەككە سانائەت كاپىتالى تۇرۇۋاتقان ئالاھىدە ھەرىكەت شەكلى دەپ قارالسا ، ئۇنداقتا ، بۇنداق پەرقمۇ باشتىن - ئاخىر ، پەقەت بىر خىل ئايرىم پەرق سۈپىتىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . لېكىن ، ئەمەلىيەتتە ھەرقانداق بىر يەككە سانائەت كاپىتالى بىرلا چاغدا ئاشۇ ئۈچ خىل ئايلىنىش ئىچىدە تۇرىدۇ . بۇنداق ئۈچ خىل ئايلىنىش ، ئۈچ خىل كاپىتال فورماتسىيىسىنىڭ مۇنداق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شەكلى ئۈزلۈكسىز تۇردە بىر-بىرى بىلەن تەڭ قاتاردا ئۆتىدۇ . مەسىلەن ، تاۋار كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان كاپىتال قىممىتىنىڭ بىر قىسمى ئەمدى پۇل كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ، ئەمما شۇنىڭ بىلەن بىللە ، يەنە بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلىپ چىقىپ ، يېڭى تاۋار كاپىتالى بولۇپ ئوبوروت ساھەسىگە كىرىدۇ . شۇڭا W′ ··· W′ ئايلىنىش شەكلى ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدۇ ؛ باشقا ئىككى شەكىلمۇ شۇنداق . كاپىتالنىڭ ھەرقانداق شەكلىدىكى ۋە ھەرقانداق بىر باسقۇچتىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى داۋاملىشىۋېرىدۇ ، خۇددى بۇ شەكىللەرنىڭ فورماتىك ئۆزگىرىشى ۋە بۇ ئۈچ جەرياندىن ئۆز تەرتىپى بويىچە ئۆتۈشى داۋاملىشىۋەرگەنگە ئوخشاش . بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، بۇ يەردە ئومۇمىي ئايلىنىش كاپىتالنىڭ ئۈچ خىل شەكلىنىڭ رېئال بىرلىكى بولىدۇ .

بىز تەكشۈرۈشىمىزدە : كاپىتالنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ ئومۇمىي قىممەت مىقدارىنىڭ ھەممىسىنى پۇل كاپىتال قىلغان ياكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ، ياكى تاۋار كاپىتال قىلغان ، دەپ قىياس قىلغانىدۇق . مەسىلەن ، بىز 422 فوند ستېرلىڭنىڭ



ھەممىسى ئالدى بىلەن پۇل كاپىتال قىلىنغان ، ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى قىلىنغان ، ئاخىرىدا ھەممىسى يەنە تاۋار كاپىتال بولغان ، يەنى قىممىتى 500 فوند ستېرلىڭ بولغان (78 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ) يىپقا ئايلانغان ، دەپ قىياس قىلغانىدۇق . بۇ يەردە ئوخشاش بولمىغان ھەربىر باسقۇچتا ، ئايرىم - ئايرىم ھالدا ئۈزۈلۈپ قېلىش شەكىللەنگەن . ئالايلۇق ، 422 فوند ستېرلىڭ ئۆزىنىڭ پۇل شەكلىنى ساقلاپ قالغاندا ، يەنى سېتىۋېلىش ھەرىكىتى G—W (A + Pm) ئورۇندىلىشتىن ئىلگىرى ، ھەممە كاپىتال پەقەت پۇل كاپىتال سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ھەم ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ . ئۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالغا ئايلانغان ھامان ، ھەم پۇل كاپىتال بولمايدۇ ، ھەم تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە ئۆز فۇنكسىيىسىنىمۇ ئۆتىمەيدۇ . ئۇنىڭ ئومۇمىي ئوبوروت جەريانى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ ، يەنە بىر جەھەتتىن ، ئىككى ئوبوروت جەريانىنىڭ بىرىگە كىرگەن ھامان ، مەيلى G بولۇپ ياكى W′ بولۇپ ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئۆتىسۇن ، ئۇنىڭ ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىمۇ ئوخشاشلا توختايدۇ . شۇنىڭ بىلەن ، P ··· P ئايلىنىشى يالغۇز ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ دەۋرىي خاراكتېرلىك ئايلانمىسىنىڭ يېڭىلىنىشى بولۇپ ئىپادىلىنىپ قالماي ، بەلكى ئوبوروت جەريانى تاماملىنىشتىن ئىلگىرى ، ئوخشاشلا ئۇنىڭ فۇنكسىيىسىنىڭ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ ئىشلەپچىقىرىش داۋاملىق ئېلىپ بېرىلىشتىن قېلىپ ، تۇگۇلۇپ قالغاندەك ئېلىپ بېرىلىدۇ ، ئوبوروت جەريانىنىڭ بۇ ئىككى باسقۇچى ئارقىلىق ئورۇندالغان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تېز - ئاستا بولۇشى بەلگىلىگەن ، ئۇزاق ياكى

قىسقا بولۇشى قارار تاپمىغان بىر مەزگىللىك ۋاقىت ئارقىلىقلا ئىشلەپچىقىرىش ئاندىن قايتا داۋاملىشىدۇ. مەسىلەن، جۇڭگونىڭ قول ھۈنەرۋەنى ئەنە شۇنداق، ئۇ پەقەت خۇسۇسىي خېرىدارلار ئۈچۈنلا ئەمگەك قىلىدۇ، ئەگەر يېڭى خېرىدارلار مال زاكاز قىلمىسا، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى توختاپ قالىدۇ.

ئەمەلىيەتتە، يۇقىرىدا دېگەنلىرىمىز كاپىتالنىڭ ھەرىكەتتىكى ھەربىر قىسمىغا ئۇيغۇن كېلىدۇ ھەمدە كاپىتالنىڭ ھەممە قىسمى ئۆز تەرتىپى بىلەن مۇنداق ھەرىكەتنى ئۆز بېشىدىن كەچۈرىدۇ. 10 مىڭ قاداق يىپنى يىپ ئىگىرگۈچىنىڭ بىر ھەپتىلىك مەھسۇلاتى دەيلۇق، بۇ 10 مىڭ قاداق يىپنىڭ ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن ئوبوروت ساھەسىگە ئۆتسە، ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال قىممىتىنىڭ ھەممىسى پۇل كاپىتالغا ئايلىنىشى كېرەك، ئۇنىڭ ئۈستىگە كاپىتال قىممەت پۇل كاپىتالنىڭ شەكلىنى ساقلاپ قالسىلا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قايتىدىن كىرەلمەيدۇ؛ ئۇ ئالدى بىلەن ئوبوروت ساھەسىگە كىرىشى ھەمدە قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئامىلى $A + Pm$ غا ئايلىنىشى شەرت. كاپىتالنىڭ ئايلىنىش جەريانى ئۈزلۈكسىز ئۈزۈلۈپ تۇرىدۇ، بىر باسقۇچتىن ئايرىلىپ يەنە بىر باسقۇچقا كىرىدۇ؛ بىر خىل شەكلىنى تاشلاپ، يەنە بىر خىل شەكىلدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ؛ بۇ جەرياندا ھەربىر باسقۇچ باشقا بىر باسقۇچنى شەرت قىلىپلا قالماي، بىرلا چاغدا، باشقا بىر باسقۇچنى مۇستەسنامۇ قىلىدۇ.

لېكىن، ئۈزلۈكسىزلىك — كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالاھىدە بەلگىسى، ئۇنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تېخنىكا ئاساسى بەلگىلىگەن، گەرچە مۇنداق ئۈزلۈكسىزلىككە ھەر دائىم شەرتسىزلا ئېرىشكىلى بولمىسىمۇ.



بىز ئەمەلىي ئەھۋالنىڭ قانداقلىقىغا قاراپ باقايلى: ئالايلۇق، 10 مىڭ قاداق يىپ تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە بازارغا كىرگەن ھەمدە پۇلغا ئايلانغان (مەيلى تۆلەش ۋاستىسى بولسۇن ياكى سېتىۋېلىش ۋاستىسى بولسۇن، ھەتتا پەقەت پۇل ھېسابلاش ۋاستىسىلا بولسۇن) چاغدا، پاختا، كۆمۈر قاتارلىقلار يىپنىڭ ئورنىدا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا يېڭىدىن پەيدا بولىدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا، پۇل شەكلى ۋە تاۋار شەكلى بىلەن قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىنى، شۇ ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەشكە باشلايدۇ؛ تۇنجى 10 مىڭ قاداق يىپ پۇلغا ئايلىنىش بىلەن تەڭ، بۇرۇنقى 10 مىڭ قاداق يىپ ئۆزىنىڭ ئوبوروتىنىڭ ئىككىنچى باسقۇچىنى باشلاپ، پۇلدىن قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىلىغا ئايلىنىدۇ. كاپىتالنىڭ ھەممە قىسمى ئۆز تەرتىپى بويىچە ئايلىنىش جەريانىدىن ئۆتىدۇ ھەم بىرلا چاغدا، ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئوخشاش باسقۇچلىرىدا تۇرىدۇ. شۇنداق قىلىپ، سانائەت كاپىتالى ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىنىڭ ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىشى ئىچىدە بولىدۇ ھەم بىرلا چاغدا، ئۆزىنىڭ ھەممە ئايلىنىش باسقۇچىدا ھەم ھەربىر باسقۇچ ئۆزئارا ماس بولغان، ئوخشاشمىغان فۇنكسىيە شەكلىدە بولىدۇ. تۇنجى قېتىم تاۋار كاپىتالنىڭ پۇلغا ئايلانغان قىسمىدىن ئالغاندا، $W' \cdots W'$ ئايلىنىشى ئەمدىلا باشلانغان، ھەرىكەتتىكى پۈتكۈل سانائەت كاپىتالىدىن ئالغاندا، $W' \cdots W'$ ئايلىنىشى تاماملانغان بولىدۇ. پۇل بىر قولدا تۆلىنىپ، يەنە بىر قولدا يىغىۋېلىنىدۇ. $G \cdots G'$ ئايلىنىشى بىر نۇقتىدا باشلانغان، شۇنىڭ بىلەن بىللە يەنە بىر نۇقتىدا قايتقان بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىمۇ ئەنە شۇنداق.

شۇڭلاشقا، سانائەت كاپىتالىنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتىكى

رېئال ئايلىنىشى — يالغۇز ئوبوروت جەريانى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىرلىكىلا بولۇپ قالماي، بەلكى ئۇنىڭ ئۈچ ئايلىنىشىنىڭ بىرلىكىدۇر. لېكىن، ئۇ شۇنىڭ ئۈچۈن مۇنداق بىرلىككە ئىگە بولالايدۇكى، كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسىملىرى ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىۋاتقان ھەربىر ئايلىنىش باسقۇچىدىن ئۆز تەرتىپى بىلەن ئۆتۈپ، بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا كۆچۈپ، بىر خىل فۇنكسىيە شەكلىدىن يەنە بىر خىل فۇنكسىيە شەكلىگە ئۆتكەنلىكىدىندۇر. شۇ سەۋەبتىن، سانائەت كاپىتالى كاپىتالنىڭ ئاشۇ قىسىملىرىنىڭ پۈتۈن گەۋدىسى بولۇپ، بىرلا چاغدا ئوخشاشمىغان باسقۇچلاردا بولغان ۋە ئوخشاشمىغان فۇنكسىيىلەرنى ئۆتىگەن، شۇ ئارقىلىق بىرلا ۋاقىتتا بۇ ئۈچ باسقۇچنىڭ ھەممىسىنى ئۆز بېشىدىن كەچۈرگەن. بۇ يەردە، ھەربىر قىسىمنىڭ ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىشىنى ھەربىر قىسىمنىڭ ئۆزئارا تەڭ قاتاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى، يەنى كاپىتالنىڭ بۆلۈپ تاشلىنىشى بەلگىلىگەن. شۇڭا، ئىش تەقسىماتى يولغا قويۇلغان زاۋۇت، فابرىكا سىستېمىسىدا، مەھسۇلات ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئۆزىنىڭ شەكىللىنىش جەريانىنىڭ تۈرلۈك باسقۇچلىرىدا بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە، يەنە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە بىر ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىدىن يەنە بىر ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىغا ئۆتىدۇ. يەككە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى مۇئەييەن مىقدارغا ۋەكىللىك قىلىدىغان بولغاچقا، ھەمدە بۇ مىقدار كاپىتالىستنىڭ مەبلىغىگە باغلىق بولغاچقا، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەربىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، مۇئەييەن ئەڭ تۆۋەن چەك مىقدار بولغاچقا، كاپىتالنى بۆلۈش مۇئەييەن نىسبەت سان بويىچە ئېلىپ بېرىلىش كېرەك. نەق كاپىتالنىڭ مىقدارى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كۆلىمىنى بەلگىلەيدۇ،



ۋەھالەنكى، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كۆلىمى ئۆز نۆۋىتىدە يەنە ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن تەڭ قاتاردا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان تاۋار كاپىتال ۋە پۇل كاپىتالنىڭ مىقدارىنىمۇ بەلگىلەيدۇ. لېكىن ئىشلەپچىقىرىش ئۈزلۈكسىزلىكىنىڭ تەڭ قاتاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشنى بەلگىلەش كاپىتالنىڭ ھەربىر قىسمى ئوخشاشمىغان باسقۇچلارنىڭ ھەرىكىتىنى ئۆز تەرتىپى بويىچە ئۆز بېشىدىن كەچۈرگەنلىكى ئۈچۈنلا مۇمكىن بولىدۇ. تەڭ قاتاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشنىڭ ئۆزى — ئارقا - ئارقىدىن داۋاملاشقانلىقىنىڭ نەتىجىسى. مەسىلەن، ئەگەر كاپىتالنىڭ بىر قىسمىغا نىسبەتەن ئېيتساق، $W' — G'$ توختاپ قالسا، تاۋار سېتىلمىسا، ئۇنداقتا، بۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بېرىلىدىغان تولۇقلىمىسىنى بەرگىلى بولمايدۇ؛ كاپىتالنىڭ $W'$ بولۇپ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە يېنىپ چىققان قىسىملىرى فۇنكسىيە ئالمىشىش داۋامىدا، ئۆزىنىڭ ئالدىنقى باسقۇچلاردىكى قىسمىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ. ئەگەر مۇنداق ئەھۋال بىر مەھەل داۋاملاشسا، ئىشلەپچىقىرىش چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ، پۈتكۈل جەريان توختايدۇ. ئارقا - ئارقىدىن داۋاملاشتۇرۇش توختىغان ھامان، تەڭ قاتاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشنى قالايمىقانچىلىق ئىچىگە پاتۇرۇپ قويىدۇ. بىر باسقۇچتىكى ھەرقانداق بىر تۇرغۇنلۇق بۇ تۇرغۇنلۇق ئىچىدىكى كاپىتال قىسمىنىڭ ئومۇمىي ئايلىنىشىدىلا ئەمەس، بەلكى پۈتكۈل يەككە كاپىتالنىڭ ئومۇمىي ئايلىنىشىدىمۇ چوڭ ياكى كىچىك توختاشنى پەيدا قىلىدۇ.

جەرياننىڭ كېيىنكى شەكلى باسقۇچلارنىڭ ئارقا - ئارقىدىن داۋاملىشىش شەكلىدىن ئىبارەت بولىدۇ. شۇڭا، كاپىتالنىڭ يېڭى

باسقۇچقا ئۆتۈشىنى ئۇ ئايرىلغان يېڭى بىر باسقۇچ بەلگىلەيدۇ . شۇ سەۋەبتىن ھەربىر ئالاھىدە ئايلىنىشتا كاپىتالنىڭ بىر خىل فۇنكسىيە شەكلى چىقىش نۇقتىسى ۋە قايتىش نۇقتىسى قىلىنىدۇ . ئىككىنچى سەۋەبتىن ، ئومۇمىي جەريان ئەمەلىيەتتە يەنە ئۈچ ئايلىنىش (ئايلانما)نىڭ بىرلىكى بولىدۇ . بۇ ئۈچ ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئىپادىلىنىشىنىڭ ئوخشاش بولمىغان شەكلىدۇر . ئومۇمىي ئايلىنىش ، كاپىتالنىڭ ھەربىر فۇنكسىيىلىك (فۇنكسىيال ) شەكلىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ ئالاھىدە ئايلىنىشى (ئايلانمىسى ) بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، ھەمدە مۇنداق ھەربىر ئايلىنىش (ئايلانما ) ئومۇمىي جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىزلىكىنى بەلگىلەيدۇ ؛ بىر خىل فۇنكسىيىلىك شەكلىنىڭ ئايلىنىش ھەرىكىتى يەنە بىر خىل فۇنكسىيىلىك شەكلىنىڭ ئايلىنىشىنى بەلگىلەيدۇ . ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ، ئەينى چاغدا تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدۇر . شۇنىڭ بىلەن ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ھەربىر ئامىلىنىڭ ئايلىنىشى — ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، بولۇپمۇ ئىجتىمائىي كاپىتالغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، بىر زۆرۈر شەرت ھېسابلىنىدۇ . كاپىتالنىڭ ئوخشاشمىغان قىسىملىرى تۇرلۇك باسقۇچلار ۋە فۇنكسىيە شەكلىنى ئۆز تەرتىپى بويىچە ئۆز بېشىدىن كەچۈرىدۇ . شۇڭلاشقا ، گەرچە ھەربىر فۇنكسىيىلىك شەكلىنىڭ ئىپادىلەيدىغىنى ھەممىشە كاپىتالنىڭ يەنە بىر قىسمى بولسىمۇ ، لېكىن ھەممىسى باشقا فۇنكسىيىلىك شەكىللەر بىلەن بىللە ، بىرلا ۋاقىتتا ، ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىدىن ئۆتىدۇ . كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ، ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان ، ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىپ تۇرىدىغان قىسمى پۇلغا ئايلاندۇرۇلىدىغان تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە مەۋجۇت



بولۇپ تۇرىدۇ ؛ يەنە بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇلىدىغان پۇل كاپىتال سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ؛ (كاپىتالنىڭ ) ئۈچىنچى قىسمى تاۋار كاپىتالغا ئايلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . بۇ ئۈچ خىل شەكىلنىڭ ھەممىشە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى دەل ئومۇمىي كاپىتالنىڭ مۇشۇ ئۈچ باسقۇچنىڭ ئايلىنىشىنى ۋاسىتىچى قىلىش پەيدا قىلىدۇ .

شۇڭلاشقا ، كاپىتال بىر پۈتۈن ھالەتتە ، ئوخشاش زامان ، ماكاندا ، ئۆزىنىڭ ئوخشاشمىغان باسقۇچلىرىدا تەڭ قاتاردا تۇرىدۇ . لېكىن كاپىتالنىڭ ھەربىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، ئۆز تەرتىپى بىلەن بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا ئۆتىدۇ ، بىر فۇنكسىيىلىك (فۇنكسىيال ) شەكىلدىن يەنە بىر فۇنكسىيىلىك شەكىلگە ئۆتىدۇ ، شۇنداق قىلىپ ، ئۆز تەرتىپى بىلەن ھەممە باسقۇچتا ۋە فۇنكسىيىلىك شەكىلدە ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئىجرا قىلىدۇ . دېمەك ، بۇ شەكىللەر سەييارە شەكىللەردۇر . ئۇلارنىڭ بىرلا ۋاقىتتا بولۇش خۇسۇسىيىتى ئۇلارنىڭ ئارقا - ئارقىدىن داۋاملاشتۇرۇلۇشىنى ۋاسىتىچى قىلىدۇ . ھەربىر شەكىل يەنە بىر شەكىلگە ئەگىشىدۇ ، ئەمما ئۇنىڭ ئالدىدا پەيدا بولىدۇ ، دېمەك كاپىتالنىڭ بىر قىسمى يەنە بىر شەكىلگە قايتىدۇ ، يەنى كاپىتالنىڭ بىر قىسمى يەنە بىر قىسمىغا قايتىش شەكلى بىلەن بەلگىلىنىدۇ . (كاپىتالنىڭ ) ھەربىر قىسمى ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرىدۇ ، ۋەھالەنكى ، مۇنداق شەكىلدە داۋاملىشىدىغىنى ھەممىشە كاپىتالنىڭ يەنە بىر قىسمى بولىدۇ . ھالبۇكى مۇنداق ئالاھىدە ئايلىنىش پەقەت ئومۇمىي جەرياننىڭ ئوخشاش بىر ۋاقىتتا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ھەم ئۆز تەرتىپى بويىچە داۋاملىشىدىغان ئامىللىرىنى شەكىللەندۈرىدۇ .

پەقەت ئۈچ ئايلانمىنىڭ بىرلىكىدىلا ئاندىن ئومۇمىي جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىزلىكىنى ئىشقا ئاشۇرغىلى بولىدۇ ھەم يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئۈزۈلۈپ قېلىشلار كۆرۈلمەيدۇ. ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال ھەمىشە شۇنداق ئۈزلۈكسىزلىككە ئىگە بولىدۇ، بەلكى ئۇنىڭ جەريانى باشتىن - ئاخىر ئۈچ ئايلىنىشنىڭ بىرلىكى بولىدۇ.

يەككە كاپىتالدىن ئېيتقاندا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۈزلۈكسىزلىكى، بەزىدە كۆپ، بەزىدە ئاز ھالدا ئۈزۈلۈپ تۇرىدۇ. بىرىنچىدىن، قىممەتنىڭ ئومۇمىي مىقدارى، ئوخشاشمىغان مەزگىلدە، كۆپ ھاللاردا، ئوخشاش بولمىغان مىقداردا ئوخشاشمايدىغان باسقۇچ ۋە ئوخشاشمايدىغان فۇنكسىيىلىك شەكىللىرى ئىچىدە تەقسىم قىلىنىدۇ. ئىككىنچىدىن، (كاپىتالنىڭ) بۇ قىسىملىرى ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنىڭ خاراكتېرىگە بىنائەن، يەنى كاپىتال سېلىنغان ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش ساھەسى بويىچە، ئوخشاش بولمىغان دەرىجىدە تەقسىم قىلىنىدۇ. ئۈچىنچىدىن، پەسىل خاراكتېرىگە ئىگە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، تەبىئىي شارائىت (دېھقانچىلىق، سېلىق ئوۋلاش، ۋەھاكازالار) تا ياكى ئادەت بويىچە بولىدىغان (مەسىلەن، ئاتالمىش پەسىل ئەمگەكلىرىدىكى) ئۈزلۈكسىزلىك جەھەتتە كۆپ ياكى ئاز دەرىجىدە ئۈزۈلۈپ قېلىش يۈز بېرىشى مۇمكىن. زاۋۇت، فابرىكىلار ۋە كانلاردا، جەريان ئەڭ قائىدىلىك ھالدا ۋە ئەڭ بىر خىل ھالدا داۋاملىشىدۇ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى ئوتتۇرىسىدىكى مۇنداق پەرق ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئومۇمىي شەكلىدىكى پەرقنى پەيدا قىلمايدۇ.

ئۆز - ئۆزىدىن كۆپەيگۈچى قىممەت بولغان كاپىتال سىنىپىي مۇناسىۋەتلەرنىلا ئۆز ئىچىگە ئېلىپ قالماي، يەنە ئەمگەكنىڭ



ياللانما ئەمگەك سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ئاساسىدىكى مۇئەييەن ئىجتىمائىي خاراكتېرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇ بىر خىل ھەرىكەت، ئۇ تۆرلۈك باسقۇچلارنىڭ ئايلىنىش جەريانىدىن ئۆتىدۇ، بۇ باسقۇچنىڭ ئۆزى ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئۈچ خىل شەكلىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇڭا، ئۇنى ھەرىكەت دەپلا چۈشىنىش كېرەك، تۇرغۇن ھالەتتىكى نەرسە دەپ چۈشىنىشكە بولمايدۇ. قىممەتنىڭ مۇستەقىللىشىشىنى نوقۇل ئابستراكتسىيە دەپ قارايدىغان كىشىلەر سانائەت كاپىتالىنىڭ ھەرىكىتىنىڭ مۇشۇنداق ئابستراكتسىيىنىڭ ئىشقا ئېشىشى ئىكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قالغان. بۇ يەردە، قىممەت ئوخشاش بولمىغان شەكىل، ئوخشاش بولمىغان ھەرىكەت ئارقىلىق، ئاشۇ شەكىل، ھەرىكەت ئىچىدە ئۆزىنى ساقلايدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرىدۇ ۋە كۆپەيتىدۇ، چۈنكى بىزنىڭ بۇ يەردە مۇھاكىمە قىلغىنىمىز ئالدى بىلەن نوقۇل بولغان ھەرىكەت شەكلىدۇر، شۇڭا، كاپىتال قىممەتنىڭ ئۆزىنىڭ ئايلىنىش جەريانىدا پارتلاش مۇمكىنچىلىكى بولغان ئىنقىلابنى ئويلىشىپ ئولتۇرمايمىز؛ بىراق شۇنىسى روشەنكى، گەرچە تۈرلۈك قىممەت ئىنقىلابى پارتلىغان تەقدىردىمۇ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش كاپىتال قىممەتنىڭ قىممىتى ئاشقان چاغدىلا، يەنى ئۇنىڭ مۇستەقىللەشكەن قىممىتى ئۆزىنىڭ ئايلىنىش جەريانىنى باشلىغان چاغدىلا ئېلىپ بېرىلىدۇ، شۇڭلاشقا قىممەت ئىنقىلابى مەلۇم ئۇسۇل بىلەن بىر تەرەپ قىلىنغان ۋە تۈگىتىلگەن چاغدىلا، مەۋجۇت بولۇپ تۇرالايدۇ ۋە داۋاملىق مەۋجۇت بولىدۇ. كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى شۇنىڭ ئۈچۈن سانائەت كاپىتالىستىنىڭ شەخسىي ھەرىكىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى ئۇ تاۋار ۋە ئەمگەكنىڭ سېتىۋالغۇچىسى سۈپىتىدە، تاۋارنىڭ ساتقۇچىسى ۋە

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ، شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ پائالىيىتى ئارقىلىق مۇنداق ئايلىنىش ئىلگىرى سۈرۈلىدۇ . ئەگەر ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ قىممىتىدە ئىنقىلاب بولسا ، ئۇنىڭ خۇسۇسىي كاپىتالى شۇ ئىنقىلابنىڭ زىيىنىغا ئۇچراپ يوقىلىشى مۇمكىن ، چۈنكى ئۇ ئاللىبۇرۇنلا بۇ قىممەت ھەرىكىتىنىڭ شەرتلىرىگە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان بولۇپ قالغان . قىممەت ئىنقىلابى قانچە كەسكىن بولسا ، قانچە پات - پات بولۇپ تۇرسا ، مۇستەقىللەشكەن قىممەتنىڭ ھېلىقىدەك ئاپتوماتىك ، تەبىئىي ئىستىخىيىلىك جەريانىنىڭ قۇدرىتى ئارقىلىق تەسىر كۆرسىتىدىغان ھەرىكەت كاپىتالىستنىڭ ئۆزىنىڭ ئالدىن كۆرەرلىكى ۋە مۆلچەرلىشىدىن شۇنچە يىراق تەتۈر يول تۇتىدۇ ، نورمال ئىشلەپچىقىرىش جەريانى نورمالسىز ھايانكەشلىككە شۇنچە كۆپ بويسۇنىدۇ ، ئايرىم كاپىتاللارنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى غايەت زور خەۋپلەرگە شۇنچە كۆپ ئۇچرايدۇ . شۇڭلاشقا دەۋرىيلىك خۇسۇسىيىتىگە ئىگە بۇ قىممەت ئىنقىلابلىرى ئۇلارنىڭ ئىنكار قىلىنىش لازىمدەك كۆرۈنگەن نەرسىلىرىنى ئىسپاتلايدۇ ، يەنى قىممەتنىڭ كاپىتال سۈپىتىدە ئۆز بېشىدىن كەچۈرگەن ، ئۆز ھەرىكىتى ئارقىلىق ساقلاپ قالغان ۋە كۈچەيتكەن مۇستەقىللىشىشنى ئىسپاتلايدۇ .

ھەرىكەت جەريانىدىكى كاپىتالنىڭ مۇنداق فورماتسىيە ئۆزگىرىشى تەرتىپلىرى ئايلىنىش داۋامىدا ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان كاپىتال قىممىتىنىڭ مىقدارى ۋە ئەسلىدە بار بولغان قىممەتنىڭ دائىم سېلىشتۇرۇپ تۇرۇلۇشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئەگەر قىممەتنى شەكىللەندۈرىدىغان كۈچ ، يەنى ئەمگەك بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدىغان قىممەتنىڭ مۇستەقىللىشىشى G — A ھەرىكىتى (ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش ھەرىكىتى)دە



باشلىنىدۇ ھەمدە ئەمگەك كۈچلىرىنى ئېكسپلاتاتسىيە قىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئەمەلگە ئاشۇرۇلىدۇ دېسەك ، ئۇنداقتا قىممەتنىڭ مۇنداق مۇستەقىللىشىشى بۇ ئايلىنىشتا قايتا كۆرۈنگەن بولمايدۇ . بۇ ئايلىنىشتا پۇل ، تاۋار ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى پەقەت شۇ جەريانىدىكى كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆزئارا ئورۇن ئالماشتۇرۇش شەكىللىرىدىلا بولىدۇ ، بۇرۇنقى قىممەت مىقدارى ھازىرقى ، بۇرۇنلا ئۆزگىرىپ بولغان كاپىتال قىممىتىنىڭ مىقدارى بىلەن سېلىشتۇرۇلىدۇ .

بېيلى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ بەلگىسى بولغان مۇستەقىللىشىشنى ئىنكار قىلىپ ھەم ئۇنى بەزى ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ خام خىيالى دەپ قاراپ شۇنداق دەيدۇ :

«قىممەت ئوخشاش مەزگىلدىكى تاۋارلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت، مۇشۇنداق مۇناسىۋەتتىكى تاۋارلارنىلا ئۆزئارا ئالماشتۇرغىلى بولىدۇ.»[29]

ئۇ ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدىكى تاۋارلارنىڭ قىممىتىنى سېلىشتۇرۇشقا قارشى تۇرۇش ئۈچۈن شۇنداق دېگەن . ئۇنىڭ مۇنداق سېلىشتۇرۇشتا ، ھەربىر مەزگىلدىكى پۇلنىڭ قىممىتى مۇقىملاشتۇرۇلسىلا ، ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدە ئوخشاش بىر خىل تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان ئەمگەك سەرپىياتىنىڭ سېلىشتۇرمىسىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ ، دەيدىغان قارشى ئۇنىڭ ئومۇمىي خاتا چۈشەنچىسىدىن كېلىپ چىققان . ئۇ شۇنداق ھېسابلىغان : ئالماشتۇرۇش قىممىتى باراۋەر قىممەتكە ، قىممەت شەكلى قىممەتنىڭ ئۆزى ؛ شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئەگەر تاۋار قىممەت پائالىيەتچانلىق بىلەن ئالماشتۇرۇش قىممىتى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىمىسە ، شۇ ئارقىلىق ئەمەلىيەتتە ئۆزئارا

ئالماشتۇرغىلى بولمىسا، ئۇنداقتا، ئۇلارنى ئۆزئارا سېلىشتۇرغىلى بولمايدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئۇ قىممەتنىڭ پەقەت ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىنىڭ ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلىرىدىلا (ھەرگىز بىرلا چاغدا مەۋجۇت بولغان ئەمەس، بەلكى ئارقا - ئارقىدىن ئېلىپ بېرىلىدىغان) ئۆزىنىڭ ئوخشاشلىقىنى ساقلاپ قالغاندىلا ھەم ئۆزى بىلەن سېلىشتۇرغاندىلا، ئاندىن كاپىتال قىممەت ياكى كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغانلىقىنى قىلچە ھېس قىلمىغان.

ئايلىنىش فورمۇلىسىنى نوقۇل ھالدا تەكشۈرۈش ئۈچۈن تاۋار ئۆز قىممىتى بويىچە سېتىلىدۇ دەپ قىياس قىلىشلا كۇپايە قىلمايدۇ، يەنە بۇ ئۆزگەرمەيدىغان باشقا ئەھۋاللار شارائىتىدا ئېلىپ بېرىلىدۇ دەپمۇ قىياس قىلىش كېرەك. $P \cdots P$ شەكلىنى مىسالغا ئالايلى، بۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى دائىرىسى ئىچىدىكى، مەلۇم كاپىتالىستنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ كۈرسىنى چۈشۈرۈۋېتىدىغان ھەرقانداق تېخنىكا ئىنقىلابىنى بىر ياققا قايرىپ قويىمىز؛ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇرلۇك قىممەت ئامىللىرىنىڭ نۆۋەتتىكى تاۋارنىڭ كاپىتال قىممىتىگە كۆرسىتىدىغان بارلىق ئەكس تەسىرىنىمۇ (ئەگەر تاۋار كاپىتالىنىڭ زاپىسى بولسا، ئۇنىڭ قىممىتى شۇ سەۋەبتىن ئۆرلەيدۇ ياكى تۆۋەنلەيدۇ) بىر ياققا قايرىپ قويىمىز، ئەگەر $W'$، 10 مىڭ قاداق يىپ ئۆزىنىڭ قىممىتى بويىچە 500 فوند ستېرلىڭغا سېتىلغان دەپ پەرەز قىلساق، 8440 قاداق يىپ 422 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ، بۇ $W'$ ئۆز ئىچىگە ئالغان كاپىتال قىممەتنى تولۇقلىغان بولىدۇ. لېكىن پاختا، كۆمۈر قاتارلىقلارنىڭ قىممىتى يۇقىرىلايدۇ (بىز بۇ يەردە نوقۇل ھالدىكى باھا ئۆزگىرىشلىرىنى بىر ياققا قايرىپ قويىمىز)،



ئۇنداقتا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىللىرىنىڭ ئورنىنى تولۇقلايمىز دېسەك، مەزكۇر 422 فوند ستېرلىڭ كەملىك قىلىشى مۇمكىن، شۇنىڭ ئۈچۈن چوقۇم قوشۇلىدىغان پۇل كاپىتال بولۇشى كېرەك بولىدۇ - دە، پۇل كاپىتال بەندە بولۇپ قالىدۇ. ئەگەر بۇ نەرسىلەرنىڭ باھاسى تۆۋەنلىسە، ئەھۋال بۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ، پۇل كاپىتال ئايرىلىپ چىقىدۇ. قىممەت مۇناسىۋىتى ئۆزگەرمەي داۋاملاشسىلا، جەريان ئاندىن تامامەن نورمال داۋاملىشىدۇ؛ تۈرلۈك كاشىلىلار ئايلىنىشنىڭ تەكرارلىنىشى داۋامىدا تۈگىتىپ تۇرۇلغاندىلا، جەريان ئاندىن ئەمەلىيەتتە نورمال داۋاملىشىدۇ؛ كاشىلا قانچە كۆپ بولسا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستلىرى شۇنچە كۆپ مىقداردىكى پۇل كاپىتالغا ئىگە بولۇشى زۆرۈر بولىدۇ، شۇنداق بولغاندىلا، ئاندىن كاشىلىنىڭ تۈگىتىلىشىنى كۈتۈپ تۇرالايدۇ؛ چۈنكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ، ھەربىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كۆلىمى زورىيىدۇ، ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنىڭ ئەڭ تۆۋەن مىقدارىمۇ ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئاشىدۇ، شۇڭا، باشقا ئەھۋاللارنى ھېسابقا ئالمىغاندا ھەم بۇ ئەھۋالنى قوشقاندا، سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ فۇنكسىيىسى بارغانسېرى ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل بولغان ياكى ئۆزئارا بىرلەشتۈرىدىغان چوڭ پۇل كاپىتالىستىنىڭ مونوپولىيىسىگە ئايلىنىدۇ.

بۇ يەردە شۇنى دېگەچ كېتىمىزكى، ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ قىممىتى ئۆزگەرگەن ھامان، $G \cdots G'$ شەكلى بىلەن $P \cdots P$ ۋە $W' \cdots W'$ شەكلى ئوتتۇرىسىدا پەرق كۆرۈلىدۇ.

$G \cdots G'$ دىن ئىبارەت ئەڭ دەسلەپتە پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققان، يېڭىدىن سېلىنغان كاپىتال فورمۇلىسىدا،

ئەگەر خام ئەشيا، قوشۇمچە ماتېرىيال قاتارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى تۆۋەنلىگەن بولسا، ئۇنداقتا، مۇئەييەن كۆلەمگە ئىگە بىر كارخانا ئېچىش ئۈچۈن كېتىدىغان پۇل كاپىتال، قىممەت تۆۋەنلەشتىن بۇرۇنقىغا قارىغاندا ئاز بولىدۇ، چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كۆلىمى (ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ تەرەققىياتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا) مەلۇم مىقداردىكى ئەمگەك كۈچى ئىگىلىگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ سانى ۋە كۆلىمىگە باغلىق بولىدۇ، شۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە باغلىق بولمايدۇ، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگىمۇ باغلىق بولمايدۇ (ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى قىممەتنىڭ ئېشىش مىقدارىغىلا تەسىر كۆرسىتىدۇ). ئۇنىڭ ئەكسىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىللىرىنى شەكىللەندۈرىدىغان تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ قىممىتى ئاشسا، ئۇنداقتا، ھېلىقىدەك كۆلەمگە ئىگە بىر كارخانا ئېچىش ئۈچۈن خېلى كۆپ پۇل كاپىتال كېتىدۇ. بۇ ئىككى سورۇندا، تەسىرگە ئۇچرايدىغىنى پەقەت يېڭىدىن سېلىنغان پۇل كاپىتالدىنلا ئىبارەت بولىدۇ؛ ئەگەر يېڭى، ئايرىم سانائەت كاپىتالى مەلۇم ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا ئوخشاشلا ئېشىشۋەرسە، ئۇنداقتا، بىرىنچى سورۇندا پۇل كاپىتال ئېشىپ قالىدۇ، ئىككىنچى سورۇندا پۇل كاپىتال بەند بولۇپ قالىدۇ.

$P \cdots P$ ۋە $W' \cdots W'$ ئايلانمىلىرىدا، $P$ ۋە $W'$ ھەرىكىتى ئۆز نۆۋىتىدە جۇغلىنىشنىڭ ئۆزى بولىدۇ، دېمەك، قوشۇلغان $g$ پۇل كاپىتالغا ئايلانغاندىلا، ئاندىن $G \cdots G'$ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئەگەر بۇ نۇقتىنى بىر ياققا قايرىپ قويۇپ تۇرغاندا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتال ئامىللىرىنىڭ باھا ئۆزگىرىشىنىڭ يۇقىرىقى ئىككى ئايلىنىشقا بولغان



تەسىرى $G \cdots G'$ نىڭ تەسىرىگە ئوخشىمايدۇ. بۇ يەردە، بىز يەنە مۇنداق باھا ئۆزگىرىشىنىڭ بۇرۇنلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىغا بولغان ئەكس تەسىرىنىمۇ بىر ياققا قايرىپ قويىمىز. شۇنىڭ بىلەن بۇ يەردە، بىۋاسىتە تەسىرگە ئۇچرايدىغىنى ئەسلىدە سەرپ قىلىنغان كاپىتال بولماستىن، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان، تۇنجى قېتىملىق ئايلانمىدا بولمىغان سانائەت كاپىتالى بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىن $W < \genfrac{}{}{0pt}{}{A}{P_m} \cdots W'$ بولۇپ، يەنى تاۋار كاپىتال ئۆزىنىڭ تاۋىرىدىن تەركىب تاپقان ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىغا تەكرار ئايلىنىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. قىممەت تۆۋەنلىگەن (ياكى باھا چۈشكەن) چاغدا ئۈچ خىل ئەھۋال كۆرۈلۈشى مۇمكىن: تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئوخشاش كۆلەمدە ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىش، بۇنداق بولغاندا، ئەسلىدىكى پۇل كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بوشايدۇ، شۇنىڭ بىلەن پۇل كاپىتال جۇغلىنىدۇ، لېكىن رېئال جۇغلىنىش (كۆلىمى كېڭەيگەن ئىشلەپچىقىرىش) كۆرۈلمەيدۇ، يەنى جۇغلىنىشتىن ئاۋۋال بولغان ياكى مۇنداق جۇغلىنىشقا ئەگىشىپ ماڭىدىغان $g$ (قوشۇمچە قىممەت) دىن فوند جۇغلاشقىچە بولغان ئۆتۈش بولمىغان بولىدۇ؛ ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بۇرۇنقىدىن چوڭ بولغان كۆلەم بىلەن كېڭىيىدۇ، ئەگەر تېخنىكا نىسبىتى مۇنداق قىلىشقا يول قويسا؛ ياكى خام ئەشيا قاتارلىقلارنىڭ زاپىسى تېخىمۇ كۆپ بولسا.

تاۋار كاپىتالنىڭ كېيىنى تولۇقلايدىغان ئامىللارنىڭ قىممىتى ئۆسكەندە، ئەھۋال ئۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. بۇ چاغدا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى يەنە نورمال كۆلەمدە ئېلىپ بارغىلى بولمايدۇ (مەسىلەن، خىزمەت ۋاقتى قىسقىرايدۇ)؛ ياكى ئەسلىدە كۆلەمنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن كېيىن قوشۇلغان پۇل كاپىتالنى

ئىشلىتىش زۆرۈر بولىدۇ (پۇل كاپىتال بەند بولىدۇ)؛ ياكى جۇغلانما پۇل فوندى بولسا، ئۇنىڭ ھەممىسى ياكى بىر قىسمى ئەسلىدىكى كۆلەمنى ساقلاپ قېلىپ تەسەررۇپ قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى كېڭەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلمەيدۇ. بۇمۇ پۇل كاپىتالنىڭ بەند بولۇشىدۇر، بىراق بۇ يەردە قوشۇلىدىغان پۇل كاپىتال سىرتتىن، پۇل بازىرىدىن كەلمەي، بەلكى سانائەت كاپىتالىستىنىڭ ئۆزىنىڭ مەبلىغىدىن كېلىدۇ.

لېكىن، P ... P ۋە W′ ... W′ فورمۇلىلىرىدا ئۆزگىرىش ياسايدىغان ئەھۋاللار كۆرۈلۈشى مۇمكىن. مەسىلەن، بىزدىكى پاختا يىپ ئىگىرىش فابرىكىلىرىنىڭ خوجايىنلىرى كۆپ مىقداردا پاختىنى زاپاس ساقلايدۇ (دېمەك ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ كۆپ قىسمى پاختا زاپىسى بولىدۇ)، پاختىنىڭ باھاسى تۆۋەنلەش سەۋەبىدىن، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنىڭ قىممىتى تۆۋەنلەيدۇ، ئەكسىچە، پاختىنىڭ باھاسى ئۆرلىگەندە، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ قىسمىنىڭ قىممىتى ئاشىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئەگەر شۇ خوجايىن زور مىقداردىكى كاپىتالنى تاۋار كاپىتال شەكلىدە ساقلاپ قالغان، مەسىلەن، پاختا يىپ ھالىتىدە ساقلاپ قالغان بولسا، ئۇ ھالدا پاختىنىڭ باھاسى تۆۋەنلىگەندە، ئۇنىڭ تاۋار كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى، ئومۇمەن ئالغاندا، ئۇنىڭ ئايلىنىش ئىچىدە تۇرغان كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنىڭ قىممىتى تۆۋەنلەيدۇ. پاختىنىڭ باھاسى ئۆسكەندە، ئەھۋال ئۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. ئاخىرىدا، $W' - G - W<^{A}_{Pm}$ فورمۇلىسى، جەريان ئىچىدە تۆۋەندىكىدەك ئەھۋال يۈز بېرىدۇ: ئەگەر $W' - G$، يەنى تاۋار كاپىتالىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى W ئامىلىنىڭ قىممىتى



ئۆزگىرىشتىن بۇرۇن بولغان بولسا، ئۇنداقتا، كاپىتال بىرىنچى ئەھۋالدا تەكشۈرگەن ئۇسۇل بويىچە تەسىرگە ئۇچرايدۇ، يەنى ئىككىنچى ئوبوروت ھەرىكىتى $G - W<^{A}_{Pm}$ جەريانىدا تەسىرگە ئۇچرايدۇ؛ ئەمما، ئەگەر قىممەت ئۆزگىرىشى $G - W'$ تاماملىنىشتىن بۇرۇن بولغان بولسا، ئۇنداقتا، باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، پاختا باھاسىنىڭ چۈشۈشى پاختا يىپ باھاسىنىڭ مۇناسىپ ھالدا چۈشۈشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، ئەكسىچە، پاختا باھاسىنىڭ ئۆسۈشى پاختا يىپ باھاسىنىڭ ئۆسۈشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا سېلىنغان ئايرىم كاپىتال تۇرۇۋاتقان ئەھۋال ئوخشاش بولمىغاچقا، ئۇلار ئۇچرايدىغان تەسىرمۇ ئىنتايىن پەرقلىق بولىدۇ. — پۇل كاپىتالىنىڭ بوشاپ چىقىشى ۋە بەند بولۇشى، ئوخشاشلا، ئوبوروت جەريانى داۋاملاشقان ۋاقىت ئوخشاش بولماسلىق سەۋەبىدىن، يەنى ئوبوروت سۈرئىتى ئوخشاش بولماسلىق سەۋەبىدىن بولىدۇ. لېكىن، بۇ دەۋرىي ئوبوروتنى تەكشۈرگەندە مۇھاكىمە قىلىدىغان مەسىلە. بىزنىڭ بۇ يەردە كۆڭۈل بۆلىدىغىنىمىز، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىللىرىنىڭ باھاسى ئۆزگەرگەندە $G \cdots G'$ بىلەن ئايلىنىش جەريانىنىڭ باشقا ئىككى شەكلى ئوتتۇرىسىدا ئايان بولىدىغان ئەمەلىي پەرقتىنلا ئىبارەت.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى تەرەققىي تاپقان، ھۆكۈمرانلىق ئورنىنى ئىشغال قىلىپ بولغان دەۋردە، $G - W<^{A}_{Pm}$ فورمۇلىسىدىكى ئوبوروت باسقۇچىدا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بولغان Pm نى تەشكىل قىلىدىغان تاۋارلارنىڭ ناھايىتى زور بىر قىسمىنىڭ ئۆزى باشقىلارنىڭ ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئۆتەۋاتقان تاۋار كاپىتالى بولىدۇ. شۇڭا، ساتقۇچى

نۇقتىئىنەزىرى بىلەن قارىغاندا ، $W' — G'$ يۈز بەرگەن بولىدۇ ، يەنى تاۋار كاپىتال پۇل كاپىتالغا ئايلانغان بولىدۇ . لېكىن بۇ هال مۇتلەق بولمايدۇ . ئەكسىچە ، سانائەت كاپىتالى مەيلى پۇل سۈپىتىدە ياكى تاۋار سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن ئوبوروت جەريانىدا ، سانائەت كاپىتالىنىڭ پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە ياكى تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە ئايلىنىشى ئىنتايىن زور دەرىجىدە ئوخشاشمايدىغان تۈرلۈك ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى قوللىنىلغان تاۋار ئوبوروتى بىلەن گىرەلىشىپ كېتىدۇ ، پەقەت بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرى بىرلا چاغدا تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى بولغان بولسىلا كۇپايە . مەيلى تاۋار قۇللۇق تۈزۈم ئاساسىغا قۇرۇلغان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەھسۇلاتى بولسۇن ، ياكى دېھقانلار (جۇڭگولۇقلار ، هىندىستاندىكى ئوتاقچىلار )نىڭ مەھسۇلاتى بولسۇن ، ياكى كوممۇنانىڭ (گوللاندىيىگە قاراشلىق شەرقىي هىندىستاننىڭ ) مەھسۇلاتى بولسۇن ، ياكى دۆلەت ئىشلەپچىقارغان (مەسىلەن ، رۇسسىيە تارىخىنىڭ دەسلەپكى چاغلىرىدا پەيدا بولغان ، قۇللۇق تۈزۈم ئاساسىدا دۆلەت ئىشلەپچىقارغان ) مەھسۇلات بولسۇن ، ۋە ياكى يېرىم مەدەنىيلەشكەن ئوۋچى مىللەتلەرنىڭ مەھسۇلاتى ۋەھاكازالار بولسۇن ، ئۇلارنىڭ هەممىسى تاۋار ياكى پۇل سۈپىتىدە ، سانائەت كاپىتالىنى ئىپادىلەيدىغان پۇل ۋە تاۋار بىلەن قارشىلىشىپ هەم سانائەت كاپالىتى ئايلانمىسىغا كىرىدۇ ، قوشۇمچە قىممەت كىرىم سۈپىتىدە خەجلىنىۋېتىلگەندە ، تاۋار كاپىتالى ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەت ئايلانمىسىغىمۇ كىرىدۇ ، دېمەك ، تاۋار كاپىتالنىڭ ئىككى ئوبوروت تارمىقىغا كىرىدۇ . ئۇلارنىڭ كېلىش مەنبەسى بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ خاراكتېرىنىڭ قانداق بولۇشى ئەهمىيەتسىز بولىدۇ ؛ ئۇلار تاۋار سۈپىتىدە بازاردا



فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ، تاۋار سۈپىتىدە سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلانمىسىغا ۋە تاۋار كاپىتال ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروتىغا كىرىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، تاۋار مەنبەسىنىڭ تولۇق بولۇشى ، بازارنىڭ دۇنيا بازىرى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى سانائەت كاپىتالىنىڭ ئوبوروت جەريانىنىڭ ئالاھىدىلىكى بولىدۇ . يۇقىرىقىلار چەت ئەل تاۋارلىرىغا نىسبەتەن ئېيتىلغان هەم چەت ئەل پۇللىرىغىمۇ باب كېلىدۇ . خۇددى تاۋار كاپىتال چەت ئەل پۇللىرىغا نىسبەتەن تاۋار فۇنكسىيىسىنىلا ئۆتىگەنگە ئوخشاش چەت ئەل پۇلىمۇ تاۋار كاپىتالغا نىسبەتەن پۇل فۇنكسىيىسىنىلا ئۆتەيدۇ ؛ بۇ يەردە ، پۇل دۇنيا پۇلىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ .

لېكىن ، بۇ يەردە ئىككى نۇقتىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش شەرت .

بىرىنچى ، $G — Pm$ هەرىكىتى تاماملانغان هامان ، تاۋار ($Pm$ ) تاۋار بولۇشتىن قېلىپ ، سانائەت كاپىتالىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولغان $P$ نىڭ فۇنكسىيە شەكلىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئۇسۇللىرىنىڭ بىرى بولۇپ قالىدۇ ، لېكىن ، تاۋارنىڭ مەنبەسىمۇ شۇ سەۋەبتىن يوقىلىدۇ ؛ ئۇلار پەقەت سانائەت كاپىتالىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ هەمدە سانائەت كاپىتالغا قوشۇلۇپ كېتىدۇ . بىراق ، ئۇلارنىڭ ئورنىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ، يەنە ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىشقا توغرا كېلىدۇ ، مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئۆزىنىڭ تەرەققىيات باسقۇچىنىڭ سىرتىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ . لېكىن ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ يۈزلىنىشى بارلىق ئىشلەپچىقىرىشنى ئىمكانقەدەر تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا ئايلاندۇرىدۇ ؛ ئۇنىڭ مۇنداق يۈزلىنىشىنى

ئىشقا ئاشۇرۇشتىكى ئاساسلىق ۋاستىسى دەل بارلىق ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆزىنىڭ ئوبوروت جەريانىغا سۆرەپ كىرىش؛ ۋەھالەنكى، تەرەققىي تاپقان تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزى كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشىدۇر. سانائەت كاپىتالىنىڭ بېسىپ كىرىشى، ھەممە جايدا مۇنداق ئايلىنىشنى ئىلگىرى سۈرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە بارلىق بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ياللانما ئىشچىلارغا ئايلىنىشىنىمۇ ئىلگىرى سۈرىدۇ.

ئىككىنچى، سانائەت كاپىتالىنىڭ ئوبوروت جەريانىغا كىرگەن تاۋار (ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئىشچىلارغا بەرگەندىن كېيىن، ئەمگەك كۈچلىرىنى قايتا ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئايلاندۇرۇلغان زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ)، ئۆز مەنبەسىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، مەيلى ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئىجتىمائىي شەكلى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئاللىبۇرۇنلا تاۋار كاپىتال شەكلى بىلەن، تاۋار تىجارەت كاپىتالى ياكى سودىگەر كاپىتالى شەكلى بىلەن سانائەت كاپىتالى ئالدىدا پەيدا بولىدۇ؛ ۋەھالەنكى، سودىگەر كاپىتالى، ئۇنىڭ خاراكتېرى بويىچە ئېيتقاندا، ھەرقانداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى كەڭ كۆلەملىك ئىشلەپچىقىرىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، ئوخشاشلا چوقۇم كەڭ كۆلەمدە سېتىشنىمۇ ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ؛ شۇنىڭ ئۈچۈن ئىستېمالچىلارنىڭ ئۆزىگە سېتىشنى ئەمەس، بەلكى سودىگەرلەرگە سېتىپ بېرىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ. ئەگەر مۇنداق ئىستېمالچىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقارغۇچى ئىستېمالچى بولغان،



سانائەت كاپىتالىستى بولغان بولسا، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنىڭ سانائەت كاپىتالى باشقا ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن تەمىن ئېتىدىغان بولسا، ئۇنداقتا، بىر سانائەت كاپىتالىستى (مال زاكاز قىلىش شەكلى بىلەن) تاۋارنى بىۋاستە ھالدا بىرمۇنچىلىغان باشقا كاپىتالىستلارغا سېتىپ بېرىش ئەھۋالىمۇ كۆرۈلىدۇ. ئەگەر شۇنداق بولسا، ھەربىر سانائەت كاپىتالىستى بىۋاستە ساتقۇچى بولىدۇ، ئۆزى سودىگەر بولىدۇ؛ تاۋارنى سودىگەرگە سېتىپ بەرگەندىمۇ شۇنداق بولىدۇ.

سودىگەر كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسى بولغان سودا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى ھەمدە ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ كۈنسايىن تەرەققىي قىلىدۇ. شۇڭا بىز كاپىتالىستىك ئوبوروت جەريانىنىڭ بەزى تەرەپلىرىنى چۈشەندۈرگەندە، بەزىدە سودىنىڭ مەۋجۇت بولىدىغانلىقىنى قىياس قىلىمىز، لېكىن كاپىتالىستىك ئوبوروت جەريانىغا نىسبەتەن ئومۇمىي تەھلىل يۈرگۈزگەندە، بىز قىياس قىلىدىغىنىمىز بىۋاستە ھالدىكى سېتىش، سودىگەرنىڭ ۋاسىتىچى بولماسلىقى، چۈنكى سودىگەرنىڭ ۋاسىتىچىلىكى ھەرىكەتنىڭ ئامىللىرىنى يوشۇرۇپ قويىدۇ.

بىز سىسموندىگە قاراپ باقساق، ئۇ بۇ مەسىلىنى چۈشەندۈرگەندە ئاز - تولا ساددىلىق قىلغان:

«سودا ئۈچۈن كەتكەن كاپىتال خېلى كۆپ، لېكىن قارىماققا بىز بۇرۇن تەپسىلىي بايان قىلىپ ئۆتكەن، ھەرىكەت قىلىۋاتقان كاپىتالنىڭ ھەرقانداق بىر قىسمىنى تەشكىل قىلمايدىغاندەك تۇيۇلىدۇ. موۋۇت ساتقۇچى سودىگەرنىڭ ماگىزىنىنى تولدۇرۇپ تۇرغان موۋۇتنىڭ قىممىتى، دەسلەپتە قارىغاندا، ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا باي كىشىنىڭ نامرات

كىشىنىڭ ئەمگىكىنى ئىشلەتكەنلىكى ئۈچۈن نامرات كىشىگە تۆلەيدىغان ئىش ھەققى بىلەن مۇناسىۋەتسىزدەك كۆرۈنىدۇ. ئەمما مۇنداق كاپىتال بىز يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەن يەنە بىر خىل كاپىتالنى تولۇقلايدۇ. بايلىقنىڭ تەرەققىياتىنى ئېنىق چۈشىنىش ئۈچۈن، بايلىقنىڭ يارىتىلىشىدىن بايلىقنىڭ ئىستېمال قىلىنىشىغا قەدەر توختىلىپ ئۆتىمىز. مەسىلەن، مۇۋەت ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن كەتكەن كاپىتال، بىزنىڭ نەزىرىمىزدە، ھەر دائىم ئوخشاش تۇرىدۇ؛ ئىستېمالچىنىڭ كىرىمى بىلەن ئالماشتۇرغاندا، ئۇ مۇنداق ئىككى قىسىمغىلا ئايرىلىدۇ: بىر قىسمى، پايدا شەكلى بىلەن زاۋۇت خوجايىنىنىڭ كىرىمگە ئايلىنىدۇ، يەنە بىر قىسمى، ئىشچى مۇۋەت ئىشلەپچىقارغان چاغدىكى ئىش ھەققى شەكلى بىلەن ئىشچىنىڭ كىرىمگە ئايلىنىدۇ.

لېكىن، شۇنى دەرھال بايقايمىزكى، كۆپچىلىكنىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن ئەڭ ياخشىسى بۇ كاپىتالنىڭ ئوخشاشمىغان قىسىملىرىنى ئۆزئارا بىر - بىرىنى تولۇقلايدىغان قىلىش لازىم، مۇبادا 100 مىڭ ئېكيۇ فابرىكا خوجايىنى بىلەن ئىستېمالچى ئوتتۇرىسىدىكى بارلىق ئوبوروتقا كاپالەتلىك قىلىشقا يەتسە، ئەڭ ياخشىسى بۇ 100 مىڭ ئېكيۇنى فابرىكا خوجايىنى، توپ ساتقۇچى سودىگەر ۋە پارچە ساتقۇچى سودىگەر ئارا تەڭ تەقسىم قىلىش لازىم. فابرىكا خوجايىنى ئۈچتىن بىر قىسىم كاپىتالغا ئىگە بولسىلا، ھەممە كاپىتالغا ئىگە بولغان چاغدىلا ئېلىپ بارالايدىغان پائالىيەتنى ئېلىپ بارالايدۇ، چۈنكى، ئۇ ئەمدىلىكتە مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقارغاندىن كېيىن، سودىگەرنى ئىستېمالچى ئىزدىگەندىكىدىنمۇ تېز تېپىپ، مەھسۇلاتنى ساتالايدۇ. توپ ساتقۇچى سودىگەرنىڭ كاپىتالىنىمۇ پارچە ساتقۇچى سودىگەرنىڭ كاپىتالىنى تولۇقلىغانىغا قارىغاندا، ناھايىتى تېز تولۇقلىغىلى بولىدۇ... ئالدىن بېرىلگەن ئىش ھەققىنىڭ ئومۇمىي مىقدارى بىلەن ئاخىرقى ئىستېمالچى سېتىۋالغاندىكى باھا ئوتتۇرىسىدىكى پەرق كاپىتالنىڭ پايدىسى بولىدۇ. فابرىكا خوجايىنى، توپ ساتقۇچى سودىگەر ۋە پارچە ساتقۇچى سودىگەر ئايرىم - ئايرىم ھالدا ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەندىن بۇيان، بۇ پايدا ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىنىدىغان بولدى، ئەمما ئىشلەنگەن خىزمەت ئوخشاش، بىر كىشى ئەمەس، ئۈچ كىشى، بىر كاپىتال ئەمەس، ئۈچ كاپىتال كېتىدىغان بولسىمۇ» («سىياسىي ئىقتىساد يېڭى قائىدىلىرى» 1 - توم، 139 -، 140 - بەتلەر). — «ھەممە (سودىگەر) ئىشلەپچىقىرىشقا بىۋاسىتە قاتنىشىدۇ؛ چۈنكى، ئىشلەپچىقىرىشتىن مەقسەت ئىستېمال قىلىش بولغان ئىكەن، مەھسۇلات ئىستېمالچىنىڭ قولىغا يەتكۈزۈلگەندىن كېيىنلا ئىشلەپچىقىرىش



ئاندىن پۈتكەن بولىدۇ» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 137 - بەت).[38]

ئايلىنىشنىڭ ئادەتتىكى شەكلىنى تەكشۈرگەندە، ئومۇمەن ئالغاندا، پۈتۈن 2 - تومدا بىز تىلغا ئالغان پۇل مېتال پۇلنى كۆرسىتىدۇ، سىمۋول خاراكتېردىكى پۇلنى، يەنى بەزى دۆلەتلەرگە خاس بولغان نوقۇل قىممەت بەلگىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ، تېخى شەرھلەنمىگەن كرېدىت پۇلنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ. بىرىنچىدىن، بۇ بىر تارىخىي جەريان؛ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ دەسلەپكى مەزگىللىرىدە، كرېدىت پۇل تېخى رول ئوينىمايدۇ ياكى ناھايىتى ئاز رول ئوينايدۇ. ئىككىنچىدىن، بۇنداق ئىلگىرىلەشنىڭ مۇقەررەرلىكى تۆۋەندىكى پاكىت ئارقىلىق دەلىللەندى: تۇك قاتارلىقلارنىڭ بۇرۇن كرېدىت پۇل ئوبوروتى توغرىسىدا بەرگەن بارلىق تەنقىد خاراكتېردىكى چۈشەندۈرۈشلىرى ئۇلارنى بۇرۇن نوقۇل مېتال ئوبوروتى ئاساسىدىكى ئىشلارنىڭ قانداق بولغانلىقىنى قايتا - قايتا ئەسلەشكە مەجبۇر قىلدى. لېكىن بىز ئۇنتۇپ قالماسلىقىمىز كېرەككى، مېتال پۇل ھەم سېتىۋېلىش ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىيەلەيدۇ، ھەم تۆلەش ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىيەلەيدۇ. ئاسان بولسۇن ئۈچۈن، بىز 2 - كىتابتا ئۇنىڭ ئالدىنقى خىلدىكى فۇنكسىيە شەكلىنىلا سۆزلىدۇق.

سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايرىم ئايلىنىش جەريانىنىڭ بىر قىسمىلا بولغان سانائەت كاپىتالىنىڭ ئوبوروت جەريانى، ئەگەر ئادەتتىكى تاۋار ئوبوروت دائىرىسىدىكى بىر ھەرىكەت تىزمىسىغىلا ۋەكىللىك قىلسا، بۇرۇن (1 - كىتابنىڭ 3 - بابىدا) شەرھلەنگەن ئومۇمىي قانۇنىيەت تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن بولىدۇ. پۇل ئوبوروتىنىڭ سۈرئىتى قانچە تېز بولسا، مۇنداقچە ئېيتقاندا،

ھەربىر ئايرىم كاپىتال ئۆزىنىڭ تاۋار ياكى پۇل جەھەتتىكى فورماتسىيە ئۆزگىرىش تۇسىنى قانچە تېز بېسىپ ئۆتسە، ئوخشاش مىقداردىكى پۇل (ئالايلۇق، 500 فوند ستېرلىڭ) تېخىمۇ كۆپ سانائەت كاپىتالى (تاۋار كاپىتالى شەكلىدىكى ئايرىم كاپىتال)نى ئارقا - ئارقىدىن ئوبوروتقا شۇنچە جەلپ قىلىدۇ. شۇڭا، پۇل تۆلەش ۋاستىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى قانچە ئۆتىسە، دېمەك، مەسىلەن، بىر تاۋار كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى تەرىپىدىن تولۇقلانغان چاغدا، قەرز تۆلەنگەندىن كېيىنكى پەرقىلا قانچە ئېھتىياجلىق بولغانسېرى، تۆلەش مۇددىتى (مەسىلەن، ئىش ھەققى تۆلەش مۇددىتى) قانچە قىسقا بولغانسېرى، ئوخشاش مىقداردىكى كاپىتال قىممەتنىڭ ئوبوروتىغا كېرەك بولىدىغان پۇل مىقدارى شۇنچە ئاز بولىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئوبوروت سۈرئىتى ۋە باشقا ھەرقانداق شەرت ئۆزگەرگەن دەپ پەرەز قىلىنسا، پۇل كاپىتال شەكلىدە ئوبوروتقا كىرگۈزۈش زۆرۈر بولغان پۇلنىڭ مىقدارىنى تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي مىقدارى (باھا تاۋارنىڭ ئومۇمىي مىقدارىغا كۆپەيتىلىدۇ) بەلگىلەيدۇ ياكى تاۋارنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ۋە قىممەت ئۆزگەرگەن دەپ پەرەز قىلىنسا، پۇلنىڭ ئۆزىنىڭ قىممىتى بەلگىلەيدۇ.

لېكىن، تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيەتلىرى، كاپىتال ئوبوروتى جەريانىدا ئاددىي ئوبوروت ھەرىكىتى تىزمىسىنى شەكىللەندۈرگەندىلا، ئاندىن تەتبىقلىنىدۇ، ئەمما ئاددىي ئوبوروت ھەرىكىتىنىڭ تىزمىسى ئايرىم سانائەت كاپىتالى ئايلانمىسىنىڭ فۇنكسىيىسىدە بەلگىلىنىدىغان باسقۇچنى شەكىللەندۈرسە، تەتبىقلاشقا بولمايدۇ.

بۇ نۇقتىنى ئېنىق چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، بىز ئەڭ ياخشىسى ئالاقىسى ئۈزۈلمەيدىغان ئوبوروت جەريانىنى تەكشۈرىمىز، مۇنداق



ئوبوروت جەريانى تۆۋەندىكىدەك ئىككى فورمۇلا بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ:

$$
(\text{II})\quad P \cdots W' \begin{cases} W - \\ \\ w \end{cases} \quad G' \quad \begin{cases} G - W <^{A}_{Pm} \cdots P\ (P') \\ \\ g - w \end{cases}
$$

$$
(\text{III})\quad W' \begin{cases} W - \\ \\ w \end{cases} \quad G' \quad \begin{cases} G - W <^{A}_{Pm} \cdots P \cdots W' \\ \\ g - w \end{cases}
$$

ئوبوروت ھەرىكىتى بولغان ئومۇمىي تىزمىدا، ئوبوروت جەريانى (مەيلى W — G — W بولسۇن ياكى G — W — G بولسۇن) تاۋار فورماتسىيىسى ئۆزگىرىشىنىڭ بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى ئىككى تىزمىسىغىلا ۋەكىللىك قىلىدۇ، بۇنىڭدىكى ھەربىر فورماتسىيە ئۆزگىرىشى يەنە باشقىلارنىڭ تاۋارلىرى تەرەپتىكى ياكى باشقىلارنىڭ بۇ تاۋار بىلەن قارىمۇقارشى تۇرغان پۇلى تەرەپتىكى بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

تاۋار ئىگىسى تەرەپتىكى W — G سېتىۋالغۇچى تەرەپتىكى G — W بولىدۇ؛ تاۋارنىڭ W — G فورمۇلىسىدىكى بىرىنچى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى G دىكى تاۋارنىڭ ئىككىنچى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. W — G فورمۇلىسىدا بولسا بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. شۇڭا، گەرچە كاپىتالىست تاۋارنى سېتىۋالغۇچىنىڭ ۋە ساتقۇچىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەن ھەم شۇ ئارقىلىق ئۇنىڭ كاپىتالى، باشقىلارنىڭ تاۋارلىرىغا نىسبەتەن پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەن ياكى باشقىلارنىڭ پۇلىغا نىسبەتەن تاۋار

فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەن بولسىمۇ، بىر تاۋارنىڭ بىر باسقۇچتىكى فورماتىك ئۆزگىرىشى ۋە يەنە بىر تاۋارنىڭ يەنە بىر باسقۇچتىكى فورماتىك ئۆزگىرىشىنىڭ گىرەلىشىپ كېتىشى توغرىسىدىكى چۈشەنچىلەر كاپىتال ئوبوروتىغىمۇ باب كېلىدۇ. لېكىن، مۇنداق گىرەلىشىپ كېتىشى بىرلا ۋاقىتتا كاپىتالنىڭ فورماتىك ئۆزگىرىشلىرىنىڭ گىرەلىشىشى بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ.

بىرىنچىدىن، بىزگە مەلۇمكى، $G - W\ (Pm)$ ئوخشاشمىغان ئايرىم كاپىتالنىڭ فورماتىك ئۆزگىرىشلىرىنىڭ گىرەلىشىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. مەسىلەن، يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنىنىڭ يىپتىن ئىبارەت تاۋار كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنىڭ ئورنى كۆمۈر بىلەن تولۇقلىنىدۇ. ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى پۇل شەكلىنى ئالغان بولىدۇ، پۇل شەكلى تاۋار شەكلىگە ئايلىنىدۇ، ئەمما كۆمۈر ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستىنىڭ كاپىتالى تاۋار شەكلىدە تۇرىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن پۇل شەكلىنى ئالىدۇ؛ ئوخشاش بىر ئوبوروت ھەرىكىتى بۇ يەردە ئىككى (ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا مەنسۇپ بولغان) سانائەت كاپىتالىنىڭ بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى فورماتىك ئۆزگىرىشىنى كۆرسىتىدۇ، يەنى بۇ ئىككى كاپىتالنىڭ فورماتىك ئۆزگىرىش تىزمىسىنىڭ گىرەلىشىشىنى كۆرسىتىدۇ. لېكىن، بىزگە مەلۇمكى، $G$ دىن ئايلانغان $Pm$ مۇتلەق مەنىدىكى تاۋار كاپىتال بولۇۋەرمەيدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا، سانائەت كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىلىك شەكلى بولۇۋەرمەيدۇ، كاپىتالىست ئىشلەپچىقارغان نەرسە بولۇۋەرمەيدۇ. بۇ يەردە ھەمىشە بىر تەرەپتە $G - W$، يەنە بىر تەرەپتە $W - G$ بولىدۇ، لېكىن ھەمىشە كاپىتالنىڭ فورماتىك ئۆزگىرىشىنىڭ گىرەلىشىشى بولمايدۇ. ئىككىنچىدىن،



$G - A$، ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش ھەرگىز كاپىتالنىڭ فورماتىك ئۆزگىرىشىنىڭ گىرەلىشىشى ئەمەس، چۈنكى، دەرۋەقە ئەمگەك كۈچى ئىشچىنىڭ تاۋىرى بولسىمۇ، لېكىن ئۇ كاپىتالىستقا سېتىپ بېرىلگەندىلا، ئاندىن كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، $W' - G'$ جەريانىدا، $G'$ نىڭ ئايلانغان تاۋار كاپىتالى بولۇشى ناتايىن؛ ئۇ تاۋار بولغان ئەمگەك كۈچى ئايلانغان پۇل (ئىش ھەققى) بولالايدۇ ياكى مۇستەقىل ئەمگەكچى، قۇل، دېھقان قۇل ياكى كوممۇنا ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات ئايلانغان پۇل بولالايدۇ.

ئىككىنچىدىن، دۇنيا بازىرىدا ھەممە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بويىچە باشقۇرۇلىدۇ دەپ پەرەز قىلغىنىمىزدىمۇ، بىر ئايرىم كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانىدا يۈز بەرگەن ھەرقانداق شەكىلدىكى فورماتىك ئۆزگىرىش ئوينايدىغان، فۇنكسىيىدە بەلگىلىنىدىغان رولىدىن ئېيتقاندىمۇ، بۇنداق فورماتىك ئۆزگىرىشنىڭ يەنە بىر كاپىتالنىڭ ئايلىنىشىدىكى مۇناسىپ، ئەكسىچە بولغان فورماتىك ئۆزگىرىشكە ۋەكىللىك قىلىشى تەلەپ قىلىنمايدۇ. مەسىلەن، $P \cdots P$ ئايلىنىشىدا، $W'$ دىن ئايلانغان پۇل بولغان $G'$، سېتىۋالغۇچى تەرەپتىن ئېيتقاندا، پەقەت ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممىتىدىن ئايلانغان پۇل بولسا بولىدۇ (ئەگەر تاۋار ئىستېمال بۇيۇمى بولغان بولسا)؛ ياكى $G' - W' <^{A}_{Pm}$ فورمۇلىسىدا (شۇ سەۋەبتىن بۇ يەردە جەلپ قىلىنغىنى جۇغلىنىپ بولغان كاپىتال بولىدۇ)، $Pm$ نى سانقۇچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، $G'$ پەقەت ئۇنىڭ ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالىنىڭ تولۇقلىمىسى سۈپىتىدە ئۇنىڭ كاپىتال ئوبوروتىغا كىرىدۇ ياكى ئەگەر $G'$ كىرىم سۈپىتىدە خەجلىۋېتىلسە، ھەرگىز قايتىدىن ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ ئوبوروتىغا

كىرمەيدۇ .

شۇڭلاشقا ، ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال — ئايرىم كاپىتالنىڭ ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال ئىچىدە پەقەت مۇستەقىل هالدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان تەشكىلىي قىسمى-نىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئوبوروت جەريانىدا بىر - بىرىنىڭ ئورنىنى قانداق تولۇقلايدىغانلىقى مەسىلىسىنى (مەيلى كاپىتال دېيىلگەن بولسۇن ياكى قوشۇمچە قىممەت دېيىلگەن بولسۇن ) تاۋار ئوبوروتىنىڭ ئاددىي هالدا فورماتىك ئۆزگىرىشلىرىنىڭ گىرەلىشىشى ئارقىلىق چۈشەندۈرگىلى بولمايدۇ ، بۇنداق گىرەلىشىش كاپىتالنىڭ ئوبوروت هەرىكىتى ۋە باشقا تاۋار ئوبوروتلىرىدا بىللە بولىدۇ ، بۇنى باشقا بىر مۇهاكىمە ئۇسۇلى بىلەن مۇهاكىمە قىلىشقا توغرا كېلىدۇ . بۇ مەسىلىدە ، كىشىلەر هازىرغا قەدەر بەزى قۇرۇق ئىبارىلەرنى قوللىنىش بىلەن قانائەتلىنىپ قالغان . ئىنچىكە تەهلىل يۈرگۈزىدىغانلا بولساق ، بۇ ئىبارىلەر بەزى ئېنىقسىز قاراشلاردىنلا ئىبارەت خالاس ، بۇ قاراشلار بارلىق تاۋار ئوبوروتلىرى ئىگە بولغان فورماتىك ئۆزگىرىشلەرنىڭ گىرەلىشىشىدىن كۆچۈرۈپ كېلىنگەن .

---

سانائەت كاپىتالىنىڭ ئايلىنىش جەريانىنىڭ ۋە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەڭ روشەن ئالاهىدە خۇسۇسىيەتلىرىنىڭ بىرى شۇكى : بىر تەرەپتىن ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى شەكىللەندۈرىدىغان ئامىللار تاۋار بازىرىدىن كېلىشى هەمدە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە شۇ بازاردا يېڭىلىنىپ ، تاۋار سۈپىتىدە سېتىۋېلىنىشى كېرەك ؛ يەنە بىر تەرەپتىن ، ئەمگەك جەريانىدىكى مەهسۇلات ، تاۋار سۈپىتىدە ، ئەمگەك جەريانىدا بارلىققا كېلىشى



هەمدە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، تاۋار سۈپىتىدە ، قايتىدىن سېتىلىشى شەرت . مەسىلەن ، شوتلاندىيىنىڭ ئويمان يېرىدىكى هازىرقى زامان يەر ئىجارە ئالغۇچى دېهقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى بىلەن ياۋروپادىكى كونا فورمىدىكى ئۇششاق دېهقانلارنى سېلىشتۇرۇپ كۆرەيلى : ئالدىنقىسى ئۆزىنىڭ هەممە مەهسۇلاتىنى ساتىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن بازاردا مەهسۇلاتىنىڭ بارلىق ئامىللىرىنى تولۇقلىشى شەرت ، بۇ هەتتا ئۇرۇقنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ؛ كېيىنكىسى ئۆزىنىڭ مەهسۇلاتىنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنى بىۋاسىتە ئىستېمال قىلىپ ، ئىمكانقەدەر ئاز ئېلىپ ، ئاز ساتىدۇ ، ئىمكان بولسىلا ، ئۆزى سايمان ياسايدۇ ، كىيىم - كېچەك تىكىپ كىيىدۇ ، ۋەهاكازا .

بۇنىڭغا ئاساسلىنىپ ، كىشىلەر ناتۇرال ئىگىلىكنى ، پۇل ئىگىلىكىنى ۋە كرېدىت ئىگىلىكىنى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالاهىدە خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولغان ئۈچ ئىقتىسادىي هەرىكەت شەكلىنى بىر - بىرىگە قارشى قىلىپ قويىدۇ .

بىرىنچىدىن ، بۇ ئۈچ شەكىل باراۋەر بولغان تەرەققىيات باسقۇچلىرىغا ۋەكىللىك قىلمايدۇ . ئاتالمىش كرېدىت ئىگىلىكىنىڭ ئۆزى پۇل ئىگىلىكىنىڭ بىر خىل شەكلىدىنلا ئىبارەت ، چۈنكى بۇ ئىككى ئاتالغۇ ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئۆزلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئېلىم - سېتىم فۇنكسىيىسى ياكى ئېلىم - سېتىم ئۇسۇلىنى ئىپادىلەيدۇ . تەرەققىي تاپقان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا پۇل ئىگىلىكى كرېدىت ئىگىلىكىنىڭ ئاساسى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، پۇل ئىگىلىكى بىلەن كرېدىت ئىگىلىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئوخشاشمىغان تەرەققىيات باسقۇچىغا باب كېلىدۇ ، لېكىن هەرگىز

ناتۇرال ئىگىلىككە زىت بولغان ئىككى خىل ئوخشاش بولمىغان مۇستەقىل ئىلىم - سېتىم شەكلى ئەمەس. كىشىلەر ئەنە شۇنداق ئوخشاش سەۋەبكە ئاساسەن ناتۇرال ئىگىلىكنىڭ ئىنتايىن ئوخشاش بولمىغان تۈرلۈك شەكىللىرىنى باراۋەر نەرسە دەپ قاراپ، بۇ ئىككى خىل ئىگىلىكنى قارىمۇقارشى قىلىپ قويغاندەك تۇرىدۇ.

ئىككىنچىدىن، كىشىلەرنىڭ پۇل ئىگىلىكى ۋە كرېدىت ئىگىلىكىدىن ئىبارەت بۇ ئىككى كاتېگورىيىدە تەكىتلىگىنى ۋە ئالاھىدە بەلگە سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا قويغىنى ئىگىلىك، يەنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزى بولماستىن، بەلكى ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچىلار ياكى ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئىگىلىككە ماس كېلىدىغان ئىلىم - سېتىم شەكلى بولغاچقا، بىرىنچى كاتېگورىيىنى تەكشۈرگەندىمۇ شۇنداق قىلىشقا توغرا كېلىدىغاندەك تۇرىدۇ. شۇڭا ناتۇرال ئىگىلىك بولماستىن، بەلكى ئالماشتۇرۇش ئىگىلىكى بولىدىغاندەك قىلىدۇ. خۇددى ئىنكىلارنىڭ پىرو دۆلىتىنىڭ[31] تامامەن بېكىنمە ھالەتتىكى ناتۇرال ئىگىلىككە ئوخشاش، بۇ كاتېگورىيىلەرنىڭ ھېچقاندىقىغا مەنسۇپ بولمايدۇ.

ئۈچىنچىدىن، پۇل ئىگىلىكى — بارلىق تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى ئۈچۈن خاس ئىگىلىك، مەھسۇلات تۈرلۈك ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزملىرىدا تاۋار بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. دېمەك، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيىتىنى كۆرسىتىپ تۇرىدىغىنى تاۋارنىڭ قانداق كۆلەمدە ئالماشتۇرۇش بۇيۇمىغا ئايلىنىشى، قانداقسىگە تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلىدىغانلىقى، شۇ ئارقىلىق تاۋارنىڭ ئۆزىنى شەكىللەندۈرىدىغان ئامىللارنىڭ قانداق كۆلەمدە چوقۇم ئالماشتۇرۇش بۇيۇمى بولۇشى كېرەكلىكى، تاۋار سۈپىتىدە ئۆزىنى



بارلىققا كەلتۈرىدىغان ئىگىلىك ئىچىگە يەنە قانداق كىرىشىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ.

ئەمەلىيەتتە، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش — ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك شەكلى قىلىنىدىغان تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى، لېكىن ئۇ شۇنىڭ ئۈچۈن شۇنداقكى، ئۇنىڭ تەرەققىياتىدا بارغانسېرى شۇنداق بولىدۇكى، چۈنكى بۇ يەردە، ئەمگەكنىڭ ئۆزى تاۋار بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ، چۈنكى ئىشچىلار ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى، يەنى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ساتىدۇ ھەمدە بىز پەرەز قىلغاندىكىدەك، ساتقاندىمۇ تاۋارنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ خىراجەتلىرى بەلگىلىگەن قىممىتى بويىچە ساتىدۇ. ئەمگەك ياللانما ئەمگەككە قانچە ئايلانغانسېرى، ئىشلەپچىقارغۇچىمۇ سانائەت كاپىتالىستىغا شۇنچە ئايلىنىۋېرىدۇ؛ شۇڭلاشقا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش (دېمەك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشىمۇ) بىۋاسىتە بولغان يېزا ئىگىلىك ئىشلەپچىقارغۇچىلىرىمۇ ياللانما ئىشچىلاردىن بولغان چاغدىلا، ئاندىن تولۇق ئىپادىلىنىدۇ. كاپىتالىست بىلەن ياللانما ئىشچىنىڭ مۇناسىۋىتىدە، پۇل مۇناسىۋىتى، سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچىنىڭ مۇناسىۋىتى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىدە ئەزەلدىن بولغان مۇناسىۋەت بولىدۇ. لېكىن مۇنداق مۇناسىۋەتنىڭ ئاساسى ئىلىم - سېتىم ئۇسۇلىنىڭ ئىجتىمائىي خاراكتېرىدىن ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىجتىمائىي خاراكتېرىدىن ئىبارەت بولىدۇ؛ ئەكسىچە بولغاندا، كېيىنكىسى ئالدىنقىسىدىن پەيدا بولىدۇ. ئەمما ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ خاراكتېرى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ماس كېلىدىغان ئىلىم - سېتىم ئۇسۇلىنىڭ ئاساسى دەپ

قارالمايدۇ، ئەكسىچە قارىلىدۇ، بۇ چۈشەنچە بۇرژۇئازىيىنىڭ نەزىرىگە ياقىدۇ، بۇرژۇئازىيىنىڭ نەزىرى بويىچە ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ كاللىسى سودىگەرچىلىك ئوي - پىكرى بىلەن تولۇپ كەتكەن.[7]

---

كاپىتالىست پۇل شەكلى بىلەن ئوبوروتقا سالغان قىممەت ئۇ ئوبوروتتىن ئالىدىغان قىممەتتىن ئاز بولىدۇ، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈن شۇنداقكى، ئۇ تاۋار شەكلى بىلەن ئوبوروتقا سالغان قىممەت ۋە تاۋار شەكلى بىلەن ئوبوروتتىن ئالىدىغان قىممەتتىن كۆپ بولىدۇ. ئۇ شەخسكە ئايلانغان كاپىتال سۈپىتىدىلا، سانائەت كاپىتالىستى سۈپىتىدىلا فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقانىكەن، ئۇ تەمىن ئەتكەن تاۋارنىڭ قىممىتى ھەمىشە ئۇ ئېھتىياجلىق بولغان تاۋارنىڭ قىممىتىدىن كۆپ بولىدۇ. ئەگەر بۇ جەھەتتە ئۇنىڭ تەمىن ئەتكىنى بىلەن ئېھتىياجلىق بولغىنى بىر - بىرىنى قاپلاپ كەتسە، ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ قىممىتى ئاشمىغان بولىدۇ؛ ئۇنىڭ كاپىتالى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمىگەن بولىدۇ؛ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى قوشۇمچە قىممەت ياراتمىغان تاۋار كاپىتالغا ئايلىنىدۇ؛ ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئەمگەك كۈچلىرىدىن تاۋار شەكلىدىكى قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشمىگەن بولىدۇ، دېمەك، كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ھەرگىز ئۆتىمىگەن بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئۇ چوقۇم «ئەرزان ئېلىپ قىممەت ساتىدۇ»، لېكىن ئۇ شۇنىڭ ئۈچۈن مۇشۇنداق قىلىشقا

(7) يۇقىرىقىلار 5 ئورىگىنال — تۆۋەندىكىلەر تا بۇ بابنىڭ ئاخىرىغىچە، كىتابلاردىن ئېلىنغان كۆچۈرمىلەر ئارىسىدىكى 1877 - يىلىدىكى ياكى 1878 - يىلىدىكى دەپتەرلەردىكى مۇلاھىزىدۇر.



مۇۋەققەت بولالايدۇكى، ئۇ پەقەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئارقىلىق، ئۆزى سېتىۋالغان قىممىتى تۆۋەنرەك، ئەمما ئەرزانراق تاۋارلارنى قىممىتى بىرقەدەر كۆپ، ئۆزى بىرقەدەر قىممەت تاۋارغا ئايلاندۇرىدۇ. ئۇ شۇنىڭ ئۈچۈن قىممەت ساتالايدۇكى، چۈنكى ئۇ ئۇنى ئۇنىڭ تاۋار قىممىتىدىن ئارتۇق ساتماي، بەلكى ساتىدىغان تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىلغان چاغدىكى تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ قىممىتىنىڭ ئومۇمىي مىقدارىدىن ئارتۇق قىلىپ ساتىدۇ.

كاپىتالىستنىڭ تەمىن ئەتكىنى بىلەن ئېھتىياجلىق بولغىنىنىڭ پەرقى قانچە زور بولسا، دېمەك، ئۇ تەمىن ئەتكەن تاۋارنىڭ قىممىتى ئۇ ئېھتىياجلىق بولغان تاۋارنىڭ قىممىتىدىن قانچە ئېشىپ كەتسە، كاپىتالىستنىڭ كاپىتالىنىڭ قىممىتى شۇنچە ئاشىدۇ. ئۇنىڭ مەقسىتى بىر - بىرىنى ئۇرۇشتۇرۇش ئەمەس، بەلكى ئىمكان قەدەر ئۇ ئىككىسىنى بىر - بىرىنى قاپلىمايدىغان قىلىپ، ئۆزىنىڭ تەمىن ئېتىدىغىنى ئۆزىنىڭ ئېھتىياجلىق بولغىنىدىن ئاشۇرۇش.

ئايرىم كاپىتالىستتىن ئېيتقاندا شۇنداق، كاپىتالىستلار سىنىپىدىن ئېيتقاندىمۇ شۇنداق.

كاپىتالىستنىڭ پەقەت سانائەت كاپىتالىنىڭ ئورنىدىلا كاپىتالىست بولۇشىدىن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئېھتىياجلىق بولىدىغىنى پەقەت ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچىدىنلا ئىبارەتتۇر. ئۇنىڭ Pm گە بولغان ئېھتىياجى، قىممەت جەھەتتىن قارىغاندا، ئۇ ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالدىن ئاز بولىدۇ؛ ئۇ سېتىۋالغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ قىممىتىدىن ئاز بولىدۇ، شۇڭلاشقا، ئۇ تەمىن ئەتكەن تاۋار كاپىتالىنىڭ قىممىتىدىن خېلىلا ئاز بولىدۇ.

ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىگە بولغان ئېھتىياجىغا كەلسەك، قىممەت جەھەتتىن قارىغاندا، ئۇنى ئۇنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنىڭ ئۇنىڭ ئومۇمىي كاپىتالى بىلەن بولغان نىسبىتى، يەنى $C : v =$ بەلگىلەيدۇ، شۇڭا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا، نىسبەتتىن قارىغاندا، بۇنداق ئېھتىياج ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بولغان ئېھتىياجىغا قارىغاندا ئازراق ئاشىدۇ. ئۇنىڭ Pm نى سېتىۋېلىشى بارغانسېرى $A_1$ نى سېتىۋېلىشىدىن كۆپ بولىدۇ.

ئىشچى ئۆزىنىڭ ئىش ھەققىنىڭ ھەممىسىنى تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ئايلاندۇرىدىكەن ھەمدە ئەڭ كۆپ قىسمىنى زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ئايلاندۇرىدىكەن، كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك كۈچىگە بولغان ئېھتىياجى ئەينى چاغدا ۋاستىلىك ھالدا ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىستېمالى قاتارىغا كىرگەن ئىستېمال ۋاستىلىرىگە بولغان ئېھتىياج بولىدۇ. لېكىن بۇ ئېھتىياج v گە باراۋەر ھالەتتە قىلچىمۇ كۆپ بولمايدۇ (ئەگەر ئىشچى ئۆزىنىڭ بىر قىسىم ئىش ھەققىنى ئامانەت قويسا، — بۇ يەردە، بارلىق كرېدىت مۇناسىۋەتلىرىنى بىر ياققا قايرىپ قويۇشىمىز كېرەك، — مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئۇ ئۆزىنىڭ بىر قىسىم ئىش ھەققىنى ساقلانما پۇلغا ئايلاندۇرسا، ئۇ ئېھتىياجلىق بولغۇچى، يەنى سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقمايدۇ) كاپىتالىستنىڭ ئېھتىياجىنىڭ ئەڭ زور چەكلىمىسى $C = c + v$ = بولىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ تەمىن ئېتىدىغىنى $c + v + m$ = بولىدۇ؛ شۇڭا، ئەگەر ئۇنىڭ تاۋار كاپىتالى $80c + 20v + 20m$ دىن تەركىب تاپسا، ئېھتىياجى $80c + 20v$ = بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىن، قىممەت جەھەتتىن قارىغاندا، ئۇنىڭ تەمىن ئەتكىنىدىن $\frac{1}{5}$ ئاز



بولىدۇ. ئۇ ئىشلەپچىقارغان m مىقدارىنىڭ نىسبىتى (پايدا نىسبىتى) قانچە زور بولغانسېرى، ئۇنىڭ ئېھتىياجلىق بولغىنى بىلەن تەمىن ئەتكىنىنىڭ سېلىشتۇرمىسى شۇنچە كىچىك بولىدۇ. گەرچە كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك كۈچىگە بولغان ئېھتىياجى، شۇ سەۋەبتىن ۋاستىلىك ھالدا تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە بولغان ئېھتىياجى، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بولغان ئېھتىياجىدىن بارغانسېرى ئاز بولسىمۇ، لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن، شۇنى ئۇنتۇپ قالماسلىق كېرەككى، ھەر كۈن بويىچە ھېسابلىغاندا، ئۇنىڭ Pm گە بولغان ئېھتىياجى ھامان ئۇنىڭ كاپىتالىدىن ئاز بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە بولغان ئېھتىياجى قىممەت جەھەتتە، مۇقەررەر ھالدا ھامان ئوخشاش مىقداردىكى كاپىتال بىلەن ھەم ئوخشاش شارائىتتا ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىپ، ئۇنى ئاشۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن تەمىن ئەتكەن كاپىتالىستنىڭ تاۋار مەھسۇلاتلىرىدىن ئاز بولىدۇ. ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن تەمىن ئېتىدىغان كاپىتالىستنىڭ بىرلا كاپىتالىست ئەمەس، بىرمۇنچە كاپىتالىست ئىكەنلىكىگە كەلسەك، بۇ ھال ئىشنى ئۆزگەرتىۋەتمەيدۇ. ئۇنىڭ كاپىتالى 1000 فوند ستېرلىڭ، ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى 800 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا، ئۇنىڭ ئاشۇ كاپىتالىستلارغا چۈشىدىغان ئېھتىياجى 800 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ؛ بۇ كاپىتالىستلار ھەربىر 1000 فوند ستېرلىڭنى ئىشلىتىپ (مەيلى ئۇلارنىڭ ھەربىرىنىڭ قانچىلىك پۇلى بولسۇن ھەم ئۇلارنىڭ ھەربىرىنىڭ قولىدىكى پۇلنىڭ مىقدارى ئومۇمىي كاپىتالدا قانچىلىك ئورۇن تۇتسۇن) تەمىن ئەتكەن ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش قىممىتى، پايدا نىسبىتى ئۆزگەرمىگەن چاغدا،

ھامان 1200 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ ؛ شۇڭا ، ئۇنىڭ ئېھتىياجى پەقەت ئۇلارنىڭ تەمىن ئېتىدىغىنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىنىلا قاپلايدۇ ، ئەمما ئۇنىڭ ئومۇمىي ئېھتىياجى قىممەت مىقدارىدىن قارىغاندا ، پەقەت ئۇنىڭ تەمىن ئېتىدىغىنىنىڭ $\frac{4}{5}$ قىسمىغىلا باراۋەر بولىدۇ .

ئەمەلىيەتتە ، قوشۇمچە قىلىپ كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنىمۇ ئالدىن تەكشۈرۈپ ئۆتۈشىمىز كېرەك . ئەگەر كاپىتالىستنىڭ ئومۇمىي كاپىتالى 5000 فوند ستېرلىڭ ، ئۇنىڭ 4000 فوند ستېرلىڭى تۇراقلىق كاپىتال ، 1000 فوند ستېرلىڭى تۇراقسىز كاپىتال دەپ پەرەز قىلساق ؛ يۇقىرىدىكى پەرەز بويىچە بولغاندا ، بۇ 1000 فوند ستېرلىڭ 800c + 200v گە باراۋەر بولىدۇ . ئۇنىڭ تۇراقسىز كاپىتالىنى ھەر يىلى بەش قېتىم ئوبوروت قىلىشقا توغرا كېلىدۇ ، شۇندىلا ئۇنىڭ ئومۇمىي كاپىتالى ئالدىن ھەر يىلى بىر قېتىم ئوبوروت بولىدۇ ؛ بۇ چاغدا ، ئۇنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى 6000 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالدىن 1000 فوند ستېرلىڭ كۆپ بولىدۇ ، بۇنىڭدىن يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى كېلىپ چىقىدۇ : 5000C : 1000m = 100 (c+v) : 20m . بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، بۇنداق ئوبوروت ئۇنىڭ ئومۇمىي ئېھتىياجىنىڭ ئۇنىڭ ئومۇمىي تەمىن ئېتىدىغىنى بىلەن بولغان نىسبىتىنى ئۆزگەرتمەيدۇ . ئالدىنقىسى يەنىلا كېيىنكىسىدىن $\frac{1}{5}$ ئاز بولىدۇ .

ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتالى ھەر ئون يىلدا بىر قېتىم يېڭىلىنىدۇ . شۇڭا ، ئۇ ھەر يىلى 400 = $\frac{1}{10}$ فوند ستېرلىڭنى



ئامورتىزاتسىيە ھەققىگە ئاجرىتىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى . مۇنداقتا ، بىر يىلدا ئۇنىڭ 3600 فوند ستېرلىڭغا 400 فوند ستېرلىڭ پۇلنىڭ قىممىتى قوشۇلىدۇ . ئەگەر رېمونت قىلىش زۆرۈر بولسا ھەمدە مۇنداق رېمونت ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن ئېشىپ كەتمىسە ، ئۇنداقتا ، رېمونت ھەققى ئۇ كېيىن قوشقان سەرمايىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ . شۇنداق قارىشىمىزغا بولىدۇكى ، گويا ئۇ يىللىق تاۋار مەھسۇلات ئىچىگە كىرىدىغان سەرمايە قىممىتىنى بەلگىلىگەندە ئالدىن مۇنداق رېمونت پۇلىنى شۇنىڭ ئىچىگە كىرگۈزگەندەك تۇرىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن $\frac{1}{10}$ ئامورتىزاتسىيە ھەققى ئىچىدە بولىدۇ (ئەگەر ، ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ رېمونت ئېھتىياجى ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن تۆۋەن بولسا ، ئۇنىڭ پايدىسىغا ئايلىنىدۇ ؛ ئەگەر مۇنداق رېمونت ئوتتۇرىچە سەۋىيىدىن يۇقىرى بولسا ، ئۇنداقتا ، ئۇنىڭ زىيىنىغا ئايلىنىدۇ . لېكىن مۇنداق پايدا - زىيان ، ئوخشاش بىر سانائەت تارمىقىدىكى كاپىتالىستلارنىڭ پۈتكۈل سىنىپىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، بىر - بىرىنىڭ ئورنىنى قاپلايدۇ ) . قىسقىسى ، ئۇنىڭ (كاپىتالىستنىڭ ) ئومۇمىي كاپىتالى يىلدا بىر قېتىم ئوبوروت بولغاندا ئۇنىڭ ھەر يىللىق ئېھتىياجى 5000 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولۇپ ، ئۇ ئەسلىدە ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالنىڭ قىممىتىگە باراۋەر بولسىمۇ ، لېكىن مۇنداق ئېھتىياج ، تۇراقسىز كاپىتال قىسمىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، كۆپەيگەن بولىدۇ ، تۇراقلىق كاپىتال قىسمىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۆزلۈكسىز ئازىيىدۇ .

ئەمدى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈستىدە توختىلىمىز . كاپىتالىست قوشۇمچە قىممەت g نىڭ ھەممىسىنى خەجلىۋېتىپ ، ئەسلىدىكى كاپىتال مىقدارى C نى يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرغان ، دەپ پەرەز قىلايلى . بۇ چاغدا كاپىتالىستنىڭ

ئېھتىياجى بىلەن تەمىن ئېتىدىغىنى قىممەت جەھەتتە باراۋەر بولىدۇ . لېكىن ، ئۇنىڭ كاپىتالنىڭ ھەرىكىتىدىن ئېيتقاندا ، مۇنداق بولمايدۇ ؛ كاپىتالىست سۈپىتىدىكى ئۇنىڭ ئېھتىياجى ئۇنىڭ تەمىن ئېتىدىغىنىنىڭ $\frac{4}{5}$ گىلا (قىممەت مىقدارى بويىچە بولغاندا ) تەڭ بولىدۇ ؛ $\frac{1}{5}$ نى كاپىتالىست خەجلىۋەتمەيدۇ ، ئۇنىڭ كاپىتالىست بولۇش فۇنكسىيىسىگە خەجلەنمەيدۇ ، بەلكى ئۇنىڭ خۇسۇسىي ئېھتىياجى ياكى بەھرىمەن بولۇشى ئۈچۈن خەجلىنىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئۇنىڭ ھېسابلىنىشى پىرسەنت سانلار بىلەن تۆۋەندىكىدەك ئىپادىلىنىدۇ :

كاپىتالىست بولغاندىكى ئېھتىياجى = 100 تەمىن ئېتىدىغىنى = 120

بەھرىمەن بولغۇچى بولغاندىكى ئېھتىياجى = 20 تەمىن ئېتىدىغىنى = —

---

جەمئىي ئېھتىياج = 120 جەمئىي تەمىن ئەتكىنى = 120

بۇ پەرەز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەۋجۇت ئەمەسلىكىنى پەرەز قىلغانغا ، شۇ سەۋەبتىن سانائەت كاپىتالىستىنىڭ ئۆزىنىڭ مەۋجۇت ئەمەسلىكىنى پەرەز قىلغانغا باراۋەر . چۈنكى پەقەت رول ئوينايدىغان مۇددىئانىڭ باي بولۇشنىڭ ئۆز ئەمەس ، بەلكى بەھرىمەن بولۇش ئىكەنلىكىنىلا پەرەز قىلغاندا ، كاپىتالىزم تۈپ يىلتىزىدىن بىكار قىلىنغان بولىدۇ .

لېكىن ، مۇنداق پەرەز قىلىش تېخنىكا جەھەتتىمۇ مۇمكىن ئەمەس . كاپىتالىست بىر تەييارلىق كاپىتالنى شەكىللەندۈرۈپ ، باھا جەھەتتىكى ئۆزگىرىشكە تاقابىل تۇرۇپلا قالماي ھەم سودىدىكى ئەڭ پايدىلىق ئەھۋالنى كۈتۈپلا قالماي ، ئۇ يەنە كاپىتال جۇغلاپ ، ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىشى ھەمدە تېخنىكىنى تەرەققىي



قىلدۇرۇشنى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئورگانىزملىرى ئىچىگە بىرىكتۈرۈشى شەرت .

كاپىتال جۇغلاش ئۈچۈن ، ئۇ ئالدى بىلەن ئوبوروتتىن ئوبوروت ئارقىلىق ئۆزىنىڭ قولىغا كېلىدىغان پۇل شەكلىدىكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىغا ئېرىشىپ ، ئۇنى ساقلانما پۇل قىلىپ كۆپەيتىشى ، تا ئۇ كونا زاۋۇت ، فابرىكىنى كېڭەيتىش ياكى يېڭى كارخانا شۆبىلىرىنى ئېچىشقا يەتكۈدەك سانغا يەتكۈزۈش كېرەك . پۇل ساقلاش داۋاملاشتۇرۇلىدىغانلا بولسا ، ئۇ كاپىتالىستنىڭ ئېھتىياجىنى ئاشۇرۇۋەتمەيدۇ ؛ پۇل ئوبوروتتىن توختايدۇ ؛ ئۇ تەمىن ئەتكەن تاۋارلىرى ئۈچۈن ، تاۋار بازىرىدىن پۇل بىلەن تەڭ قىممەتتىكى نەرسىلەرگە ئېرىشىدۇ ، لېكىن پۇل بىلەن تەڭ قىممەتتىكى بۇ نەرسىلەر ئۈچۈن ، بازاردىن تاۋار شەكلىدىكى تەڭ قىممەتلىك نەرسىلەرگە ئېرىشەلمەيدۇ .

بۇ يەردە كرېدىتنى بىر ياققا قايرىپ قويىمىز ، مەسىلەن ، كاپىتالىست پۇلنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ ، پۇلنى ئۆسۈمى بار قەرەللىك ئامانەت سۈپىتىدە بانكىغا قويىدۇ ، مانا بۇ كرېدىت دائىرىسىگە مەنسۇپ مەسىلە .

# 5 - باب
# ئوبوروت ۋاقتى[8]

بىز بىلدۇقكى، كاپىتال ۋاقىت تەرتىپى بويىچە، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسى ۋە ئوبوروت ساھەسىدىن ئىبارەت ئىككى باسقۇچ ئارقىلىق ھەرىكەتنى ئورۇندايدۇ. كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە توختايدىغان ۋاقىت — ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىدىغان ۋاقتى، كاپىتال ئوبوروت ساھەسىدە توختايدىغان ۋاقىت — ئۇنىڭ ئوبوروت ۋاقتى بولىدۇ. شۇڭا، كاپىتال ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىنى تاماملايدىغان پۈتۈن ۋاقىت ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قوشۇندىسىغا تەڭ بولىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئەلۋەتتە ئەمگەكنىڭ جەريان مەزگىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. لېكىن ئەمگەكنىڭ جەريان مەزگىلى پۈتۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ. بىرىنچىدىن، شۇنى خاتىرىمىزدە تۇتىمىزكى، بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتال ماشىنا، ئۆي - ئىمارەت قاتارلىق ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ئىچىدە مەۋجۇت بولىدۇ. ئۇلار ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە، قايتىدىن، تەكرار ھالدا ئوخشاش بىر جەرياندا تا ئۆمرى ئاخىرلاشقانغا قەدەر رول ئوينايدۇ. ئەمگەك جەريانىنىڭ دەۋرىي قىلىشى ئۈزۈلۈپ قالسا، مەسىلەن، كېچىدە، گەرچە ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىڭ فۇنكسىيىسى توختاپ قالسىمۇ، لېكىن ئەمگەك

(8) كېيىنكىلىرى 4 - قولىيازمىدىكى خاتىرىلەر.



ۋاسىتىلىرى يەنىلا ئىشلەپچىقىرىش سورۇنلىرىدا قېلىۋېرىدۇ. ئەمگەك ۋاسىتىلىرى فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقاندىلا ئىشلەپچىقىرىش سورۇنلىرىغا مەنسۇپ بولۇپ قالماي، ئۇ فۇنكسىيە ئۆتىمىگەن چاغدىمۇ ئىشلەپچىقىرىش سورۇنلىرىغا مەنسۇپ بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە، ئالدىن بەلگىلەنگەن كۆلەم بويىچە داۋاملىشىشىغا، ھەر كۈنلۈك بازار تەمىناتىدا تاسادىپىي كۆرۈلىدىغان ئەھۋاللارنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىماسلىقىغا قولاي بولسۇن ئۈچۈن، كاپىتالىست مۇئەييەن مىقداردا خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللارنى غەملىشى شەرت. خام ئەشيا قاتارلىقلارنىڭ مۇنداق زاپىسى تەدرىجىي ھالدا ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا سەرپ بولۇپ تۈگەيدۇ. شۇڭا، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى[9] بىلەن فۇنكسىيە ۋاقتى ئوتتۇرىسىدا پەرق كۆرۈلىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش ۋاقتى ئومۇمەن مۇنۇلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: 1. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا رول ئوينىغان ۋاقىت؛ 2. ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈزۈلگەن، شۇ سەۋەبتىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسىنىڭ فۇنكسىيىسى توختاپ ئارام ئالغان ۋاقىت؛ 3. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسىنىڭ جەريان بولۇش شەرتلىرى ھازىرلانغان، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ۋەكىللىك قىلغان، ئەمما تېخى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرمىگەن ۋاقىت.

(9) ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى دېگەن سۆزنىڭ مەنىسىنى بۇ يەردە پائالىيەتچان مەنىدە چۈشىنىش كېرەك. بۇ يەردە، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش ۋاقتى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە كېتىدىغان ۋاقىت ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى مەلۇم تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانىغا كىرىشىنى كۆرسىتىدۇ. — ف • ئې •

يۇقىرىدا دېيىلگەن ئاشۇ پەرقلەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە توختاپ قالغان ۋاقىت بىلەن ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا توختاپ قالغان ۋاقىت ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى كۆرسىتىدۇ . ئەمما ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىمۇ ئەمگەك جەريانىنىڭ شۇ ئارقىلىق ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ ، بۇنداق ئۈزۈلۈپ قالغان مەزگىلدە ، ئەمگەك ئوبيېكتى فىزىكىلىق جەرياننىڭ ئۆزىگە تەسىر كۆرسىتىشىگە بوي ئېگىدۇ ، ئەمما ئىنسانلار ئەمگىكى (بۇ جەريانغا ) قاتناشمايدۇ . بۇنداق سورۇندا ، گەرچە ئەمگەك جەريانى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىنىڭ ئەمگەك ۋاستىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتۈشى توختاپ قالغان بولسىمۇ ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىنىڭ فۇنكسىيىسى داۋاملىشىۋېرىدۇ . مەسىلەن ، يەرگە سېلىنغان ئۇرۇق ، گەمىدە ئېچىتىپ ساقلانغان ۋىنو ، بىرمۇنچىلىغان زاۋۇتلاردا (ئالايلۇق ، كۆن - خۇرۇم زاۋۇتلىرىدا ) خىمىيىلىك جەريان تەسىر كۆرسىتىدىغان ئەمگەك ماتېرىياللىرىغا بوي ئېگىدۇ ، ئەنە شۇنداق . بۇ يەردە ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئەمگەك ۋاقتىدىن ئۇزاق بولىدۇ . ئىككىسىنىڭ پەرقى ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئەمگەك ۋاقتىدىن ئېشىپ كەتكەن ۋاقىتتىن ئىبارەت بولىدۇ . ۋاقىتنىڭ ئېشىپ كەتكەن قىسمى ھەمىشە تۆۋەندىكى پاكىتلاردىن كۆرۈلىدۇ : ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى **يوشۇرۇن هالدا** ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە تۇرىدۇ ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدە فۇنكسىيە ئۆتىمەيدۇ ؛ ياكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ، لېكىن ئەمگەك جەريانىدا بولمايدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ شەرتى سۈپىتىدىلا تەييارلاپ قويۇلىدىغان ئاشۇ يوشۇرۇن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ، مەسىلەن ،



يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ پاختىسى ، كۆمۈرى قاتارلىقلار ھەم مەھسۇلاتنى شەكىللەندۈرىدىغان ئامىلنىڭ رولىنى ئوينىمايدۇ ، ھەم قىممەتنى شەكىللەندۈرىدىغان ئامىلنىڭ رولىنى ئوينىمايدۇ . ئۇ بىكار تۇرىدىغان كاپىتال بولىدۇ ، گەرچە ئۇنىڭ بىكار تۇرۇشى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇشنىڭ بىر شەرتى بولسىمۇ ، ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىنى (يوشۇرۇن كاپىتالنى ) ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولىدىغان ئۆي - ئىمارەت ، قۇرۇلما قاتارلىقلار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ شەرتى ، شۇڭا ھەم ئالدىن تۆلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى . ئۇلارنىڭ فۇنكسىيىسى تەييارلىق باسقۇچىدا ئىشلەپچىقىرىشنى ساقلاپ قالىدىغان تەركىبىي قىسىملاردۇر . ئەگەر بۇ باسقۇچتا ئەمگەك جەريانىنىڭ بولۇشى زۆرۈر بولسا ، ئۇ خام ئەشيا قاتارلىقلارنى قىممەتلەشتۈرۈۋېتىدۇ ، لېكىن ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى ھەم ئۇ قوشۇمچە قىممەتنى شەكىللەندۈرىدۇ ، چۈنكى باشقا ھەرقانداق ياللانما ئەمگەككە ئوخشاش ، مۇنداق ئەمگەكنىڭ بىر قىسمىغا ھەق بېرىلمەيدۇ . پۈتكۈل ئىشلەپچىقىرىش جەريانى نورمال هالدا توختاپ قالغان مەزگىلدە ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى فۇنكسىيە ئۆتىمىگەن ئارىلىق مەزگىلدە ھەم قىممەت ئىشلەپچىقىرىلمايدۇ ، ھەم قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىلمايدۇ . بۇ ئارقىلىق ، ئىشچىلارنى كېچىدىمۇ ئەمگەك قىلىشنى ئۈمىد قىلىدىغان قىلغىلى بولىدۇ (1 - تومنىڭ 8 - بابىنىڭ 4-بۆلۈمى ) . — ئەمگەك ئوبيېكتى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدە ئۆز بېشىدىن كەچۈرۈشى زۆرۈر بولغان ئەمگەك ۋاقتى ئارىلىقىدا ھەم قىممەت شەكىللەنمەيدۇ ، ھەم قوشۇمچە قىممەت شەكىللەنمەيدۇ ؛ لېكىن مەھسۇلاتنىڭ پۈتۈشىنى ئىلگىرى سۈرۈپ ، مەھسۇلات ھاياتىنىڭ

بىر قىسمىغا ئايلىنىدۇ، بۇ مەھسۇلات چوقۇم ئۆز بېشىدىن كەچۈرىدىغان بىر جەريان بولىدۇ. قۇرۇلما قاتارلىقلارنىڭ قىممىتى، ئۇلار فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان بارلىق ۋاقىت بىلەن تاناسىپ بولغان هالدا مەھسۇلاتقا يۆتكىلىدۇ؛ مەھسۇلاتنى ئەمگەك بۇ باسقۇچقا ئورۇنلاشتۇرىدۇ، بۇ قۇرۇلمىلارنىڭ ئىشلىتىلىشى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شەرتى بولىدۇ، خۇددى بىر قىسىم پاختا توزانغا ئايلىنىپ، مەھسۇلاتقا قوشۇلمىغاندەك، لېكىن يەنىلا ئۆزىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ، خۇددى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شەرتىگە ئوخشاش. يەنە بىر قىسىم يوشۇرۇن كاپىتال، مەسىلەن، ئۆي - ئىمارەتلەر، ماشىنىلار، ۋەھاكازالار، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ قانۇنىيەتلىك هالدا توختىتىشى نەتىجىسىدىلا ئاندىن ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسىنى توختىتىدىغان ئاشۇ ئەمگەك ۋاستىلىرى — ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قىسقارتىلىشى، كرىزىس قاتارلىقلار پەيدا قىلغان، قانۇنىيەتلىك بولمىغان توختاپ قېلىشلار ساپ زىياندۇر — قىممەتنىلا قوشۇپ، مەھسۇلاتنىڭ شەكىللىنىشىگە قاتناشمايدۇ؛ بۇ بىر قىسىم كاپىتال مەھسۇلاتقا قوشقان ھەممە قىممەتنى ئۇنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆمرى بەلگىلەيدۇ؛ ئۇ فۇنكسىيە ئۆتىگەن چاغدا ۋە فۇنكسىيە ئۆتىمىگەن چاغدا، ئىشلىتىش قىممىتىنى يوقاتقانلىقى ئۈچۈن قىممىتىنى يوقىتىدۇ.

ئاخىرىدا، ئەمگەك جەريانى ئۈزۈلۈپ قالغان تەقدىردىمۇ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا داۋاملىق تۇرىۋېرىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىسمەن قىممىتى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسىدە قايتىدىن كۆرۈنىدۇ. تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى بۇ يەردە ئەمگەكنىڭ ئۆزى مەلۇم شەرت - شارائىت ئاستىغا ئورۇنلاشتۇرۇپ، ئۇلارنىڭ مەلۇم تەبىئىي جەريانىنى ئۆز بېشىدىن كەچۈرۈشكە يول قويىدۇ، ئۇنىڭ



نەتىجىسى ئەسقاتىدىغان مەلۇم ئۈنۈم كۆرۈلۈش ۋە ياكى ئۇلارنىڭ ئىشلىتىلىش قىممىتىنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتىشتىن ئىبارەت بولىدۇ. ئەمگەك ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى قىلىپ، ئەمەلىيەتتە مەقسەتلىك هالدا سەرىپ قىلغاندا، ھەمىشە ئۇلارنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ. بۇ يەردە، ئەمگەك چوقۇم ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ياردىمى بىلەن ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئەمگەك ئوبيېكتىغا نىسبەتەن رول ئويناپ، شۇنداق ئۈنۈمنى پەيدا قىلسۇن ياكى ئەمگەك پەقەت ئىلگىرى سۈرۈش كۈچىنى بېرىپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىنى مەلۇم شەرت - شارائىت ئاستىغا ئورۇنلاشتۇرۇپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە تەبىئىي جەرياننىڭ ئۆزىنىڭ تەسىرى تۈپەيلىدىن، يەنە ئەمگەك قوشۇش كەتمەيدىغان قىلىپ، ئۆزىدە ئالدىن كۆزلەنگەن ئۆزگىرىشنى پەيدا قىلسۇن، ھەر ئىككىلىسىدە ئەھۋال ئوخشاش بولىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ ئەمگەك ۋاقتىدىن ئۆتۈپ كېتىشىدىكى سەۋەبنىڭ نېمە بولۇشىدىن — ياكى تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش يوشۇرۇن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىلا شەكىللەندۈرۈشىدىن، دېمەك تېخى رېئال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تەييارلىق باسقۇچىدا تۇرۇۋاتقانلىقىدىن؛ ياكى ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ توختىشى سەۋەبىدىن ئۈزۈلۈپ قېلىشىدىن؛ ئاخىرىدا ياكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزى ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىشىدىن، — قايسى خىل ئەھۋالدا بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەمگەك قوبۇل قىلغۇچى ماشىنىسىنىڭ رولىنى ئوينىمايدۇ. ئۇلار ئەمگەكنى قوبۇل قىلمىغانىكەن، قوشۇمچە ئەمگەكنىمۇ قوبۇل قىلمايدۇ. شۇڭلاشقا، ئىشلەپچىقىرىش

كاپىتالى ئەمگەك ۋاقتىدىن ئېشىپ كەتكەن ئاشۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئىچىدە تۇرۇۋاتقاندا، قىممەتنىڭ قىممەت ئېشىش جەريانىنىڭ ئورۇندىلىشى بىلەن ئۇنىڭ مۇنداق توختاپ قېلىشىنى ئايرىپ تاشلىغىلى بولمىغان تەقدىردىمۇ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتى يەنىلا ئاشمايدۇ. روشەنكى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئەمگەك ۋاقتى قانچە چېپىس بولغانسېرى، مەلۇم مەزگىلدە مەلۇم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى شۇنچە يۇقىرى بولىدۇ، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ قىممىتى شۇنچە كۆپ ئاشىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ يۈزلىنىشى ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ ئەمگەك ۋاقتىدىن ئېشىپ كېتىدىغان قىسمىنى ئىمكانقەدەر قىسقارتىدۇ. بىراق، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى گەرچە ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بىردەك بولمىسىمۇ، لېكىن ئالدىنقىسى ھەمىشە كېيىنكىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئېشىپ كەتكەن قىسمىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ شەرتى بولىدۇ. شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ھەمىشە شۇنداق ۋاقىتنى كۆرسىتىدۇ، بۇ ۋاقىت ئىچىدە، كاپىتال ئىشلەپچىقىرىشى قىممەت ئىشلىتىدۇ ھەم ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ، گەرچە ئۇمۇ مۇشۇنداق ۋاقىتنى ئۆز ئىچىگە ئالسىمۇ، بۇ ۋاقىتتا كاپىتال يوشۇرۇن بولىدۇ ياكى ھەم ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغىنى بىلەن ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرالمايدۇ.

ئوبوروت ساھەسىدە، كاپىتال تاۋار كاپىتال ۋە پۇل كاپىتال سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. كاپىتالنىڭ ئىككى ئوبوروت جەريانى: تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ئۆتۈش، پۇل شەكلىدىن



تاۋار شەكلىگە ئۆتۈشتىن ئىبارەت. تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى بۇ يەردە بىرلا چاغدا تاۋار ئىچىدىكى قوشۇمچە قىممەتنى بارلىققا كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، پۇلنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشى بىرلا چاغدا كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى فورماتسىيىسىگە ئايلىنىشى ياكى قايتا ئايلىنىشى بولىدۇ، مۇنداق ئەھۋال تۆۋەندىكىدەك پاكىتقا قىلچىمۇ تەسىر كۆرسەتمەيدۇ: بۇ جەريانلار ئوبوروت جەريانى سۈپىتىدە، تاۋار فورماتسىيىسىنىڭ ئادەتتىكى جەريانى بولىدۇ.

ئوبوروت ۋاقتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىر - بىرىنى مۇستەسنا قىلىدۇ. كاپىتال ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەيدۇ، شۇ سەۋەبتىن ھەم تاۋار ئىشلەپچىقارمايدۇ، ھەم قوشۇمچە قىممەتمۇ ئىشلەپچىقارمايدۇ. ئەگەر بىز ئايلىنىشنىڭ ئەڭ ئاددىي شەكلىنى، يەنى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ قىممىتىنىڭ ھەر قېتىم بىراقلا بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا ئۆتۈشىنى تەكشۈرىدىغان بولساق، ئۇ ھالدا ناھايىتى ئېنىق بولىدۇكى، كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتى داۋاملاشقان چاغدا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈزۈلۈپ قالىدۇ، كاپىتالنىڭ ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرۇشىمۇ ئۈزۈلۈپ قالىدۇ؛ ھەمدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ يېڭىلىنىشى، كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشىغا ئاساسەن، تېز ياكى ئاستا بولىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسىملىرى ئايلىنىشتىن ئارقا - ئارقىدىن ئۆتسە، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئومۇمىي كاپىتالنىڭ قىممىتىنىڭ ئايلىنىشى كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسىملىرىنىڭ ئايلىنىشى ئىچىدە تەرتىپى بويىچە تاماملانسا، شۇنىسى ناھايىتى ئېنىقكى، كاپىتالنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ

ئوبوروت ساھەسىدە ئۈزلۈكسىز توختايدىغان ۋاقتى قانچە ئۇزاق بولغانسېرى، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان قىسمى جەزمەن ئاز بولىدۇ. شۇڭا، ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشى ياكى قىسقىرىشى ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ قىسقىرىشى ياكى ئۇزىرىشىغا نىسبەتەن، مۇنداقچە ئېيتقاندا، مەلۇم مىقداردىكى كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كۆلىمىنىڭ كىچىكلىشى ياكى زورىيىشىغا نىسبەتەن بىر خىل پاسسىپ چەكلەش رولىنى ئوينىغان. كاپىتالنىڭ ئوبوروت ساھەسىدىكى فورماتىك ئۆزگىرىشى پەقەت قاراش جەھەتتىكى ھادىسىدىنلا ئىبارەت بولىدىكەن، يەنى ئوبوروت ۋاقتى نۆل بولىدىكەن ياكى نۆلگە يېقىن بولىدىكەن، كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى شۇنچە زور بولىدۇ، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمىمۇ شۇنچە يۇقىرى بولىدۇ. ئۇنىڭ ئۆز ئالدىغا ئاشۇرىدىغان قىممىتىمۇ شۇنچە زور بولىدۇ. مەسىلەن، بىر كاپىتالىست زاكاز قىلىنغان سانغا قاراپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقارغان، شۇڭا ئۇ مەھسۇلاتنى ئۆتكۈزگەن چاغدا، تۆلىنىدىغان پۇلغا ئېرىشىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، يەنە ئۇنىڭغا تۆلەنگىنى ئۇ ئېھتىياجلىق بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى دەپ پەرەز قىلساق، ئۇ ھالدا ئوبوروت ۋاقتى نۆلگە شۇنچە يېقىنلاشقان بولىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتى ئومۇمەن ئالغاندا، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى چەكلەيدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىنىمۇ چەكلەيدۇ. چەكلەش دەرىجىسى ئوبوروتنىڭ داۋاملاشقان ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشى بىلەن تاناسىپ بولىدۇ. ۋەھالەنكى، مۇنداق داۋاملاشقان ۋاقتىنىڭ كۆپىيىش ياكى ئازىيىش دەرىجىسى



ئىنتايىن ئوخشاشمىغان دەرىجىدە بولسا بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىن كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىغا بولغان چەكلىمىسىنىڭ دەرىجىسىمۇ ئىنتايىن ئوخشاشمىغان ھالەتتە بولسا بولىۋېرىدۇ. لېكىن سىياسىي ئىقتىسادنىڭ كۆرگىنى **يۈزەكى** ھادىسە، يەنى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ كاپىتالنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرى. ئۇ مۇنداق پاسسىپ تەسىرنى ئاكتىپ تەسىر دەپ چۈشەنگەن، چۈنكى مۇنداق تەسىرنىڭ نەتىجىسى ئاكتىپ تەسىر بولىدۇ ھەمدە مۇنداق ساختا ھادىسە كاپىتالنىڭ بىر سىرلىق، ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدىغان مەنبەسى بارلىقىنى، ئۇنىڭ ئوبوروت ساھەسىدىن كېلىدىغانلىقىنى، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن، دېمەك ئەمگەكنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىغاندەك قىلغاچقا، سىياسىي ئىقتىساد تېخىمۇ بۇ ساختا ھادىسىنى قويۇپ بەرمەي چىڭ تۇتۇۋالغان. بىز كېيىن كۆرىمىزكى، ھەتتا ئىلمىي بولغان ئىقتىسادشۇناسلىقمۇ مۇنداق ساختا ھادىسىنىڭ ئازدۇرۇشىدىن خالىي بولالمايدۇ. كېيىن شۇمۇ ئايان بولىدۇكى، مۇنداق ساختا ھادىسە تۆۋەندىكىدەك ھادىسىلەر تۈپەيلىدىن، چوڭقۇر يىلتىز تارتىپ كېتىدۇ: 1. كاپىتالىستىك پايدا ھېسابلاش ئۇسۇلى. مۇنداق ئۇسۇل بويىچە، پاسسىپ سەۋەب ئاكتىپ سەۋەب قىلىنىدۇ، چۈنكى ئوبوروت ۋاقتى ئوخشاش بولمىغان تۈرلۈك سەرمايە ساھەلىرىدە تۇرۇۋاتقان ئاشۇ كاپىتاللارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بىرقەدەر ئۇزاق بولغان ئوبوروت ۋاقتى باھانىڭ ئۆسۈش سەۋەبى بولىدۇ، ئاددىي قىلىپ ئېيتقاندا، پايدىنى ئوتتۇرا ھېسابقا كەلتۈرۈش سەۋەبلىرىنىڭ بىرى بولۇپ قالىدۇ. 2. ئوبوروت ۋاقتى پەقەت دەۋرىيلىك ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بىر ئامىلىلا بولىدۇ؛ ئەمما دەۋرىيلىك ئوبوروت ۋاقتى

ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى پەيدا قىلغان ئىشلار خۇددى ئوبوروت ۋاقتى كەلتۈرۈپ چىقارغاندەك كۆرۈنىدۇ. 3. كاپىتال ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا (ئىش ھەققىگە) ئايلىنىش ئۈچۈن، ئالدى بىلەن پۇلغا ئايلىنىشى كېرەك. مۇنداق بولغاندا، كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشىدا، تاۋارنىڭ كېيىن قوشۇلغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىشى ئوبوروت ساھەسى ئىچىدە، ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە كۆرۈلىدۇ. شۇڭا، بۇنىڭدىن بارلىققا كەلگەن جۇغلانمىمۇ خۇددى ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە جۇغلانغاندەك كۆرۈنىدۇ.

كاپىتال ئوبوروت ساھەسىدە، مەيلى بۇ تىزما بويىچە بولسۇن ياكى ئۇ تىزما بويىچە بولسۇن، بەرىبىر W — G ۋە G — W دىن ئىبارەت بۇ ئىككى قارىمۇقارشى باسقۇچتىن ئۆتىدۇ. شۇڭا، كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتىمۇ ئىككى قىسىمغا، يەنى تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋاقىت ۋە پۇلنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋاقىتقا ئايرىلىدۇ. بىز ئاددىي ھالدا تاۋار ئوبوروتىنى تەكشۈرگەندە (1 - كىتاب 3 - بابتا) شۇنى بىلگەندۇق: G — W، يەنى سېتىش كاپىتالنىڭ فورماتىك ئۆزگىرىشىنىڭ ئەڭ قىيىن قىسمى ھېسابلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، ئادەتتىكى ئەھۋالدا ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بىرقەدەر كۆپ قىسمىنىمۇ ئىگىلەيدۇ. پۇل بولغانىكەن، قىممەت ھەر ۋاقىتتا ئۆزگىرەلەيدىغان شەكىلدە تۇرىدۇ. تاۋار بولغانىكەن، ئۇ ئالدى بىلەن پۇلغا ئايلىنىشى كېرەك، شۇندىلا ئاندىن بىۋاسىتە ئالماشتۇرغىلى بولىدىغان، ھەر ۋاقىت پايدىلانغىلى بولىدىغان فورماتسىيىگە ئېرىشەلەيدۇ. ئەمما گەپ شۇ يەردىكى: كاپىتال ئوبوروتى جەريانىدىكى G — W باسقۇچىدا، كاپىتال مۇئەييەن



سەرمايە سورۇنىدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مۇئەييەن ئامىلىنى شەكىللەندۈرىدىغان تاۋارغا ئايلىنىشى كېرەك. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بازاردا تېپىشى بولماسلىقى مۇمكىن، ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش زۆرۈر بولار ياكى يىراقتىكى بازارلاردىن ئېلىش زۆرۈر بولار ياكى ئۇلارنىڭ ئادەتتىكى تەمىنلەش ئىشلىرىدا توسالغۇ پەيدا بولۇپ قالار، باھا ئۆزگىرەر، ۋەھاكازا. قىسقىسى، نۇرغۇن ئەھۋاللار كۆرۈلەر، بۇنداق ئەھۋاللارنى W — G دىن ئىبارەت بۇنداق ئاددىي شەكىل ئۆزگىرىشىدىن كۆرۈۋالغىلى بولمايدۇ. لېكىن ئوبوروت باسقۇچىدىن ئىبارەت بىر قىسىم تاۋار سەرپ قىلىنىدىغان ۋاقىتنى گايىدا بىرقەدەر ئۇزارتىۋېتىدۇ، گايىدا بىرقەدەر قىسقارتىۋېتىدۇ. خۇددى G — W بىلەن W — G نى زامان جەھەتتىن ئايرىغىلى بولغاندەك، G — W بىلەن W — G نى ماكان جەھەتتىنمۇ ئايرىغىلى بولىدۇ، سېتىۋېلىش بازىرى بىلەن سېتىش بازىرى ماكان جەھەتتىن ئوخشاش بولمىغان بازار بولالايدۇ. مەسىلەن، زاۋۇتلارنى مىسالغا ئالساق، سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى، ھەتتا كۆپ ھاللاردا، ئوخشاش بولمىغان ئادەملەر بولىدۇ. تاۋار ئىشلەپچىقىرىشىدا، ئوبوروت بىلەن ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزى ئوخشاشلا زۆرۈر، شۇ سەۋەبتىن ئوبوروت ئۇستىدىكى كىشىلەر بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئۇستىدىكى كىشىلەرمۇ ئوخشاشلا زۆرۈر. تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى كاپىتالنىڭ ئىككى خىل فۇنكسىيىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، شۇڭا بۇ ئىككى خىل فۇنكسىيىنىڭ مەلۇم كىشىلەر ۋەكىل بولىدىغان زۆرۈرلۈكىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، مەيلى كاپىتالىستنىڭ ئۆزى ۋەكىللىك قىلسۇن ياكى ياللانما ئىشچى، يەنى كاپىتالىستنىڭ گۇماشتىسى ۋەكىللىك قىلسۇن. ۋەھالەنكى، بۇ ئوبوروت ئۇستىدىكى كىشىلەر بىلەن ئىشلەپچىقىرىش

ئۇستىدىكى كىشىلەرنى ئايرىلاشتۇرۇۋېتىشنىڭ ئاساسى بولالمايدۇ، خۇددى تاۋار كاپىتال بىلەن پۇل كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسى بىلەن ئايرىلاشتۇرۇۋېتىشنىڭ ئاساسى بولالمىغاندەك. ئوبوروت ئۇستىدىكى كىشى ئىشلەپچىقىرىش ئۇستىدىكى كىشىگە چوقۇم ھەق بېرىشى كېرەك. بىراق، ئەگەر بىر - بىرى بىلەن ئېلىم - سېتىم قىلىدىغان كاپىتالىستلار مۇشۇنداق ھەرىكەت ئارقىلىق يا مەھسۇلات ياراتمىسا، يا قىممەت ياراتمىسا، ئۇنداقتا، ئۇلارنىڭ تىجارەت كۆلىمى ئۇلارنى مۇنداق فۇنكسىيىسىنى باشقىلارغا تاپشۇرۇپ بېرىدىغان قىلغان تەقدىردىمۇ ياكى شۇنداق قىلىشى زۆرۈر بولغان تەقدىردىمۇ، مۇنداق ئەھۋالدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش يۈز بەرمەيدۇ. بەزى تىجارەتلەردە، سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچىنىڭ ھەققى پايدا ئۇلۇشى چارىسى بويىچە بېرىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەققىنى ئىستېمالچىلار تۆلەيدۇ دەيدىغان گەپ مەسىلىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدۇ. ئىستېمالچى ئىشلەپچىقىرىش ئۇستىدىكى ئادەم سۈپىتىدە تاۋار شەكلىدىكى تەڭ قىممەتكە ئىگە نەرسىلەرنى ئىشلەپچىقىرىپ، يا قانۇن دوكۇمېنتى (مەسىلەن، ئىشلەپچىقىرىش ئۇستىدىكى ئادەم ئىچىدىكى پايچىك، ۋەھاكازا) بىلەن، يا ئۆزىنىڭ مۇلازىمىتىگە تايىنىپ، ئىشلەپچىقىرىش ئۇستىدىكى ئادەمدىن تەڭ قىممەتكە ئىگە شۇنداق نەرسىنى ئۆزلەشتۈرگەندىلا، ئاندىن ئۇنىڭغا مۇنداق ھەق بېرىلىدۇ.

W — G بىلەن G — W ئوتتۇرىسىدا بىر خىل پەرق مەۋجۇت، مۇنداق پەرق تاۋار بىلەن پۇل ئوتتۇرىسىدىكى شەكىل پەرقى بىلەن مۇناسىۋەتسىز، بەلكى ئۇ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرىدىن پەيدا بولىدۇ. مەيلى W — G بولسۇن ياكى G — W بولسۇن، ئۇلارنىڭ ئۆزىدىن



قارىغاندا، ھەر ئىككىلىسى مۇئەييەن قىممەتنىڭ بىر خىل شەكىلدىن يەنە بىر خىلغا ئايلىنىشىدۇر. لېكىن، W′ — G′، ئەينى ۋاقىتتا، W′ ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئەمەلگە ئېشىشىدۇر. W — G ئۇنداق ئەمەس. شۇڭا، سېتىش سېتىۋېلىشقا قارىغاندا تېخىمۇ مۇھىم. W — G، نورمال شارائىتتا G بولۇپ ئىپادىلەنگەن قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇشىدىن ئېيتقاندا، زۆرۈر ھەرىكەتتۇر، لېكىن ئۇ قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئەمەس؛ ئۇ قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تولۇقلىمىسى ئەمەس، بەلكى مۇقەددىمىسى.

تاۋارنىڭ ئۆزىنىڭ مەۋجۇدىيەت شەكلى، تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى تاۋار كاپىتالىنىڭ ئوبوروتى W′ — G′ نى مۇئەييەن چەكلىمىگە ئۇچرىتىدۇ. تاۋار تەبىئىي ھالدا بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. شۇڭا، ئەگەر تاۋار ئۇلارنىڭ ئىستېمال ئورنىغا قاراپ، مەلۇم مەزگىل ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغا ياكى شەخسىي ئىستېمالغا كىرگۈزۈلمىسە، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى يوقىتىش بىلەن بىللە، ئالماشتۇرۇش قىممىتى سۈپىتىدە ئۇستىگە ئېلىۋاتقان خۇسۇسىيىتىنىمۇ يوقىتىدۇ. تاۋارنىڭ تەركىبىدىكى كاپىتال قىممەت ۋە كاپىتال قىممەت ئىچىدە ئاشىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەر ئىككىلىسى يوقىلىدۇ. ئىستېمال قىممىتىنى ئۈزلۈكسىز يېڭىلاپ تۇرغاندا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرغاندا، يەنى ئوخشاش ياكى باشقا خىلدىكى ئىستېمال قىممىتى بىلەن تولۇقلاپ تۇرغاندا، ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدىغان كاپىتال قىممەتنىڭ ئۆز ئۇستىگە ئالغۇچىسىنى ئاندىن ئۇزاققىچە ساقلاپ قالغىلى بولىدۇ. ئىستېمال قىممىتىنى پۈتكەن تاۋار سۈپىتىدە سېتىش، شۇ ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى

ياكى شەخسىي ئىستېمالغا كىرگۈزۈش ئۇلارنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى يېڭىلاشنىڭ شەرتىدۇر . بىر خىل يېڭى ئىستېمال شەكلى بىلەن داۋاملىق مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشقا ئاسان بولسۇن ئۈچۈن ، ئۇلارمۇ مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە ئۆزلىرىنىڭ كونا ئىستېمال قىلىنىش شەكىللىرىنى ئۆزگەرتىپ تۇرۇشى شەرت . ئالماشتۇرۇش قىممىتى پەقەت ئىستېمال قىممىتىنىڭ گەۋدىسىگە بولغان مۇنداق ئۈزلۈكسىز يېڭىلاش ئارقىلىقلا ئاندىن ئۆزىنى ساقلاپ قالالايدۇ . ئوخشاش بولمىغان تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشىنىڭ تېز - ئاستا بولۇش دەرىجىسى ئوخشاش بولمايدۇ ؛ شۇڭا ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش بىلەن ئىستېمال ئوتتۇرىسىدىكى ئايرىلىپ تۇرىدىغان ۋاقتى ئۇزاقمۇ بولىدۇ ، قىسقىمۇ بولىدۇ ؛ شۇڭا ، ئۇلار ئۇزاق - قىسقىلىقى ئوخشاش بولمىغان ۋاقىتتا ، تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە W — G ئوبوروت باسقۇچىدا توختاپ تۇرالايدۇ ، تاۋار سۈپىتىدە ئۇزاق - قىسقىلىقى ئوخشاش بولمىغان ئوبوروت ۋاقتىغا چىداپ يوقىلىپ كەتمەيدۇ . تاۋار گەۋدىسىنىڭ ئۆزىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشى بەلگىلىگەن تاۋار كاپىتالىنىڭ ئوبوروت ۋاقتىنىڭ چېگرىسى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بۇ بىر قىسمى ياكى تاۋار كاپىتال تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە ئۆز بېشىدىن كەچۈرىدىغان ئوبوروت ۋاقتىنىڭ مۇتلەق چېگرىسىدۇر . بىر خىل تاۋار قانچە ئاسان بۇزۇلسا ھەم ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار شۇنچە تېز ئىستېمال قىلىنىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ھەم شۇنچە تېز سېتىلىدۇ ، نەتىجىدە ئۇنىڭ ئاپىرىدە بولغان جايدىن ئايرىلىش مۇساپىسى شۇنچە قىسقا بولىدۇ ، ئۇنىڭ ماكاندىكى ئوبوروت ساھەسى شۇنچە تار بولىدۇ ، ئۇنىڭ سېتىلىش بازىرى شۇنچە يەرلىك خاراكتېرنى ئالىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، بىر خىل تاۋار قانچە ئاسان بۇزۇلسا ، ئۇنىڭ فىزىكىلىق



خۇسۇسىيىتىنىڭ ئۇنىڭ تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت بولۇش ۋاقتىغا بولغان چەكلىمىسى شۇنچە زور بولىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوبيېكتى بولۇشقا شۇنچە باب كەلمەيدۇ . مۇنداق تاۋار پەقەت ئاھالە زىچ بولغان جايلاردىلا ياكى جايلارنىڭ ئارىلىقى ترانسپورت قوراللىرىنىڭ راۋاجلىنىشى سەۋەبىدىن قىسقارغاندىلا ، ئاندىن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوبيېكتى بولالايدۇ . ھالبۇكى بىر خىل تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ قولىغا ياكى ئاھالە زىچ جايلارغا مەركەزلىشىپ قالسا ، ھەتتا شۇنداق خىلدىكى مەھسۇلاتقا ئايلىنالىسا ، مەسىلەن ، يىرىك پىۋا زاۋۇتلىرى ، سۈت فېرمىلىرىنىڭ تاۋارلىرى بولسا بىرقەدەر زور بازارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرەلەيدۇ .

# 6 - باب
# ئوبوروت خىراجىتى

## I . نوقۇل ئوبوروت خىراجىتى

### 1 . سېتىۋېلىش - سېتىش ۋاقتى

كاپىتالنىڭ تاۋاردىن پۇلغا ئايلىنىش ۋە پۇلدىن تاۋارغا ئايلىنىشتەك شەكلەن ئايلىنىشى ئەينى ۋاقىتتا كاپىتالىستنىڭ سودا، يەنى ئېلىم - سېتىم ھەرىكىتى بولىدۇ. كاپىتالنىڭ مۇنداق شەكىل جەھەتتىكى ئايلىنىشنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان ۋاقتى سۇبيېكتىپ جەھەتتىن، كاپىتالىستنىڭ نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، ئالدى - ساتتى ۋاقتى بولىدۇ، يەنى ئۇ بازاردا ئالدى - ساتتى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان ۋاقىت بولىدۇ. خۇددى كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتى كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ بىر زۆرۈر قىسمى بولغانغا ئوخشاش، كاپىتالىستنىڭ ئالدى - ساتتى بىلەن شۇغۇللىنىپ بازاردا قاتراپ يۈرگەن ۋاقتىمۇ، ئۇنىڭ كاپىتالىست ئورنىدا، يەنى ئادەملەشكەن كاپىتال ئورنىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ۋاقتىنىڭ بىر زۆرۈر قىسمى بولىدۇ. بۇ ئۇنىڭ تىجارەت قىلىدىغان ۋاقتىنىڭ بىر قىسمىدۇر.

بىز تاۋارلار ئۆزىنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىۋېلىنىدۇ ۋە سېتىلىدۇ دەپ پەرەز قىلغىنىمىز ئۈچۈن، بۇ ھەرىكەتلەر پەقەت ئوخشاش بىر قىممەتنىڭ بىر خىل شەكىلدىن يەنە بىر خىل



شەكىلگە، يەنى تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ۋە پۇل شەكلىدىن تاۋار شەكلىگە ئۆتۈشىنىلا، بىر خىل فورماتنىڭ ئۆزگىرىشىنىلا كۆرسىتىدۇ. ئەگەر تاۋارلار ئۆزىنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىلسا، سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچىنىڭ قولىدىكى قىممەت مىقدارىدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ؛ ئۇنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلىدىلا ئۆزگىرىش بولىدۇ. ئەگەر تاۋارلار ئۆزىنىڭ قىممىتى بويىچە سېتىلغان بولمىسا، ئايلانغان قىممەتنىڭ ئومۇمىي قىممىتى يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ؛ بىر تەرەپتىكى ئېشىش يەنە بىر تەرەپتىكى كېمىيىش بولىدۇ.

لېكىن، فورماتسىيە ئۆزگىرىشى W — G بىلەن G — W سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئالدى - ساتتى بولىدۇ؛ ئۇلارنىڭ سودىدا پۈتۈشۈشى ئۈچۈن ۋاقىت كېرەك. بولۇپمۇ بۇ يەردە كۈرەش بولۇۋاتقىنى ئۈچۈن، ھەرقايسى تەرەپ قارشى تەرەپتىن پايدا ئېلىشنى ئويلايدۇ، تىجارەتچىلەر بىر يەرگە كەلسە، خۇددى «گرېك بىلەن گرېك ئۇچرىشىپ قالسا قاتتىق جېدەللىشىپ كەتكەن»[32] دەك بىر - بىرىگە قارشى كۈرەش قىلىدۇ. ھالەتنىڭ ئۆزگىرىشى ئۈچۈن ۋاقىت ۋە ئەمگەك كۈچى كېتىدۇ، لېكىن ئۇلار قىممەت يارىتىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى قىممەتنى بىر شەكىلدىن يەنە بىر خىل شەكىلگە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدۇ. بۇ يەردە ئىش ھەرگىز ئىككى تەرەپنىڭ مۇشۇ پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ نورمىدىن ئارتۇق قىممەت مىقدارىغا ئىگە بولۇشنى ئويلىغانلىقى ئۈچۈن يۈز بەرمەيدۇ. مۇنداق ئەمگەك ئىككى تەرەپنىڭ يامان نىيىتىدىن كۆپىيىپ كېتىدۇ، لېكىن قىممەت يارىتالمايدۇ، خۇددى دەۋا تەرتىپلىرىدىكى ئەمگەك دەۋا ئوبيېكتىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرمىغانغا ئوخشاش. مۇنداق ئەمگەك ئومۇمىي گەۋدە سۈپىتىدىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش

جەريانىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، يەنى ئوبوروتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ياكى ئوبوروت ئىچىگە كىرگۈزۈلگەن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئېيتقاندا، بىر زۆرۈر ئامىلدۇر، لېكىن ئۇنداق ئەمەك. ئىستىقلىق ھاسىل قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان بىر خىل ماتېرىيالنى كۆيدۈرۈش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئەمگەككە ئوخشايدۇ. مۇنداق كۆيدۈرۈش ئەمگىكى گەرچە كۆيدۈرۈش جەريانىدىكى بىر زۆرۈر ئامىل بولسىمۇ، لېكىن ئۇ ئىسسىقلىق چىقارمايدۇ. مەسىلەن، كۆمۈر يېقىلغۇ قىلىنغاندا، مەن ئۇنى ئوكسىگېن بىلەن بىرىكتۈرۈشۈم شەرت، بۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنى جىسىم ھالىتىدىن گاز ھالىتىگە كەلتۈرۈشۈم شەرت (چۈنكى يېنىش نەتىجىسى بولغان كاربون كىسلاتا گازى كۆمۈر گازى ھالىتىدە بولىدۇ)، يەنى كۆمۈرنىڭ مەۋجۇدىيەت شەكلى ياكى ھالىتىدە فىزىكىلىق ئۆزگىرىش ھاسىل قىلدۇرۇشۇم شەرت. يېڭى بىرىكىش ھاسىل قىلىشتىن ئىلگىرى، بىرىكىپ قاتتىق جىسىمغا ئايلانغان كۆمۈر مولېكۇلالىرىنى ئاجرىتىش، كۆمۈر مولېكۇلالىرىنىڭ ئۆزىنى ئايرىم ئاتوملارغا ئاجرىتىش زۆرۈر بولىدۇ. بۇنىڭغا مۇئەييەن مىقداردا ئېنېرگىيە سەرپ قىلىنىدۇ، بۇنداق ئېنېرگىيىنىڭ سەرپىياتى ئىسسىقلىققا ئايلانمايدۇ، بەلكى ئۇ ئىسسىقلىقنىڭ ئاجرىتىپ ئېلىنىشى ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا، ئەگەر تاۋارغا ئىگىدارلىق قىلغۇچى كاپىتالىست بولماستىن، بەلكى مۇستەقىل ھالدىكى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقارغۇچى بولسا، ئۇنداقتا ئالدى - ساتتى ئۈچۈن سەرپ بولىدىغان ۋاقىت ئۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتىدىن ئاجرىتىۋېلىنغان ۋاقىت بولىدۇ، شۇ سەۋەبتىن، ئۇلار ھەمىشە (قەدىمكى دەۋردە ۋە ئوتتۇرا ئەسىرلەردە) بۇنداق ئىشلارنى ھېيت - بايرام كۈنلىرىگە قالدۇرۇشقا ھەرىكەت قىلاتتى.

دەرۋەقە، كاپىتالىستلارنىڭ قولىدىكى تاۋارلارنىڭ ئېلىپ - سېتىلىشى ئىگە بولغان كۆلەم قىممەت ياراتمايدىغان، ئەمما قىممەت شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشىدە پەقەت ۋاسىتىچى بولىدىغان ئەمگەكنى قىممەت يارىتىدىغان ئەمگەككە ئايلاندۇرىدۇ. ۋەزىپە يۆتكەلگەن تەقدىردىمۇ، دېمەك سانائەت كاپىتالىستى ھېلىقىدەك «يېنىش ئەمگىكى» بىلەن ئۆزى بىۋاسىتە شۇغۇللانمايلا، ئۇنى ئۆزى ھەق تۆلەيدىغان 3 - شەخسنىڭ كەسپىگە ئايلاندۇرغان تەقدىردىمۇ، مۇنداق ۋارىيانت مۆجىزىنىڭ بارلىققا كېلىشى مۇمكىن ئەمەس. بۇنداق 3 - شەخسلەر ئەلۋەتتە كاپىتالىستنىڭ چىرايلىق كۆزلىرىگە مەھلىيا بولۇپ، ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى ئۇلارنىڭ باشقۇرۇشىغا ئۆتكۈزۈپ بەرمەيدۇ. بىرەر پومېشچىكنىڭ ئىجارە يىغقۇچىسى ياكى بىرەر بانكىنىڭ خىزمەتچىسىنىڭ ئەمگىكى ئۇلار يىغقان ئىجارىنى ياكى تاغار - تاغار باشقا بىر بانكىغا توشۇغان ئالتۇن - يامبۇلىرىنىڭ قىممىتىنى تىيىنچىلىكمۇ كۆپەيتىپ قويمايدۇ، بۇ ئۇلارغا نىسبەتەنمۇ مۇناسىۋەتسىز.[10]

باشقىلارنى ئۆزى ئۈچۈن ئەمگەك قىلىپ بېرىشكە مەجبۇرلايدىغان كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، سېتىۋېلىش - سېتىش بىر خىل ئاساسلىق فۇنكسىيە بولىدۇ. چۈنكى ئۇ غايەت زور ئىجتىمائىي كۆلەمدە بىرمۇنچىلىغان كىشىلەرنىڭ مەھسۇلاتىنى ئۆزلەشتۈرىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇمۇ ئوخشاش كۆلەمدە بۇ مەھسۇلاتلارنى ساتقاندىلا، ئاندىن قايتىدىن پۇلنى تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىغا ئايلاندۇرالايدۇ. بۇرۇنقىغا ئوخشاشلا، سېتىۋېلىش - سېتىش ۋاقتى قىممەت ياراتمايدۇ. خاتا سېزىم سودىگەرنىڭ كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىدىن پەيدا بولغان. لېكىن بۇ يەردە، بۇ مەسىلىنى ئىلگىرىلەپ تەكشۈرمىگەن

(10) تىرناق ئىچىدىكى بىرقانچە ئابزاس VIII قولىيازمىنىڭ ئاخىرىدىكى ئۈزاھ قىسمىدىن ئېلىنغان.

تەقدىردىمۇ ، ئىش ئەسلىدىلا ناھايىتى ئېنىق : ئەگەر بىر خىل فۇنكسىيىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش خاراكتېرىدە بولماي ، بەلكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر زۆرۈر ئامىلى بولسا ، ئەمدىلىكتە مۇنداق فۇنكسىيە ئىش تەقسىماتى تۇپەيلىدىن ، كۆپ ساندىكى كىشىلەرنىڭ قوشۇمچە خىزمىتىدىن ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ كەسپىي خىزمىتىگە ئايلانسا ، ئۇلارنىڭ ئالاھىدە كەسپىگە ئايلانسا ، ئۇنداقتا ، بۇنداق فۇنكسىيىنىڭ خاراكتېرىنىڭ ئۆزى ئۆزگەرمەيدۇ . **بىر** سودىگەر (بۇ يەردە تاۋارنىڭ شەكلىنى ئۆزگەرتكۈچى ، سېتىۋالغۇچى ۋە ساتقۇچى دەپلا قارىلىدۇ ) ئۆزىنىڭ ھەرىكىتى ئارقىلىق **نۇرغۇن** ئىشلەپچىقارغۇچى ئۈچۈن سېتىۋېلىش - سېتىش ۋاقتىنى قىسقارتىپ بېرىدۇ . شۇڭا ، ئۇ بىر ماشىنا ، ئۇ كۈچىنىڭ پايدىسىز سەرپ بولۇشىنى ئازايتىدۇ ياكى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ۋاقىت بوشىتىپ بېرىدۇ ، دەپ قارالغان .(11)

ئاددىي بولسۇن ئۈچۈن (چۈنكى بىز كاپىتالىست بولغان سودىگەر ۋە سودىگەرنىڭ كاپىتالىنى كېيىنكى چاغلاردا تەكشۈرگەن ) بۇنداق ئالدى - ساتتى ئۇستىدىكى كىشىلەرنى ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى ساتقۇچى دەپ پەرەز قىلدۇق . ئۇ G — W ۋە W — G ھەرىكىتىدە ئۆزىنىڭ ئەمگىكى ۋە ئەمگەك ۋاقتىنى سەرپ قىلىدۇ . شۇڭا ، ئۇ مۇشۇنىڭغا تايىنىپ تىرىكچىلىك قىلىدۇ ، خۇددى باشقىلار يىپ ئىگىرىشكە ياكى كومىلاچ دورا ياساپ تىرىكچىلىك قىلغانغا ئوخشاش . ئۇ بىر خىل زۆرۈر فۇنكسىيىنى ئۆتەيدۇ ، چۈنكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش خاراكتېرىدە بولمىغان فۇنكسىيىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئۇ باشقىلارغا ئوخشاش ئەمگەك قىلىدۇ ، بىراق ئۇنىڭ ئەمگىكىنىڭ مەزمۇنى قىممەت ياراتمايدۇ ، مەھسۇلاتمۇ ياراتمايدۇ . ئۇنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش جەھەتتىكى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىمىغا مەنسۇپ بولىدۇ . ئۇنىڭ رولى بىر خىل غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىنى ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىگە ئايلاندۇرۇش ياكى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنى ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىگە ئايلاندۇرۇش ئەمەس . ئەگەر مۇنداق ئايلاندۇرۇشنى فۇنكسىيىنىڭ مۇنداق يۆتكىلىشى ئارقىلىق ئورۇندىغىلى بولسا ، ئۇ ھەقىقەتەن مۆجىزە بولىدۇ . ئۇنىڭ رولى ئىجتىمائىي ئەمگەك كۈچى ۋە ئەمگەك ۋاقتىنىڭ تېخىمۇ ئاز بىر قىسمىنىلا مۇنداق غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسى تەرىپىدىن چۈشەپ قويۇلىدىغان قىلىشتىنلا ئىبارەت دېگەن تۇزۇك . ئەھۋال شۇنداقلا بولۇپ قالمايدۇ . بىز پەرەز قىلىپ باقساق يامان كەتمەيدۇ ، ئۇ پەقەت بىر ياللانما ئىشچى ، ئۇنىڭ ئالىدىغان ھەققى ئىمكانقەدەر كۆپ بولىدۇ . ئۇ ئالىدىغان ھەقنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئۇ بىر ياللانما ئىشچى سۈپىتىدە ھامان بىر قىسىم ۋاقتىنى ئەمگەككە ھەقسىز سەرپ

(11) «سودا چىقىملىرى زۆرۈر بولسىمۇ، لېكىن ئۇلارنى ئېغىر يۈك دەپ قاراش كېرەك» (كېنۇسناي «ئىقتىساد جەدۋىلى ئانالىزى»، دېمىرې تۈزگەن «بىزا ئىگىلىكىنى مۇھىم بىلىش تەرەپتارلىرى» گە بېسىلغان، 1846 - يىل پارىژ نەشرى، 1 - قىسىم 71 - بەت) — كېنۇسنايىنىڭ قارىشىچە، سودىگەرلەر ئوتتۇرىسىدىكى رىقابەت كەلتۈرگەن «پايدا»، يەنى رىقابەت ئۇلارنى مەجبۇرلاپ «تۆۋەنلەتكۈزگەن ھەق ياكى دارامەت ... قەتئىي قىلىپ ئېيتقاندا، بىۋاسىتە ساتقۇچى بىلەن ئىستېمالچى بولغان سېتىۋالغۇچىنىڭ **زىيىنىنىڭ ئازىيىشىدۇر**، خالاس. ئەمما بىز سودىنىڭ ئۆزىنى ئاددىي ھالدا، مەيلى توشۇش چىقىملىرى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان ئالماشتۇرۇش دەپ قارايلى ياكى سودا چىقىملىرىنىڭ ئازىيىشى دەپ قارايلى، ئۇ **رېئال مەھسۇلات** بولمايدۇ ياكى بايلىقنىڭ سودا كەلتۈرۈپ چىقارغان ئېشىشى بولمايدۇ» (145 - 146 - بەت). «ئەگەر ھېچقانداق ۋاسىتىچىلىك چىقىملىرى بولماي، سودا چىقىملىرىنى دائىم سېتىۋالغۇچى تۆلىگەن پۇلغا ئېرىشكەن، پۈتۈن باھالىق مەھسۇلاتلارنىڭ ساتقۇچىسى تۆلەيدۇ.» (163 - بەت) «بەرگە ئىگىدارلىق قىلغۇچى ۋە ئىشلەپچىقارغۇچى ئىش ھەققى بەرگۈچىدۇر، سودىگەر ئىش ھەققى ئالغۇچىدۇر.» (كېنۇسناي «سودا ۋە قول سانائەتچىنىڭ ئەمگىكىگە دائىر سوئال - جاۋابلار»، دېمىرې تۈزگەن «بىزا ئىگىلىكىنى مۇھىم بىلىش تەرەپدارلىرى»گە بېسىلغان، 1846 - يىل پارىژ نەشرى 1 - قىسىم 164 - بەت)[33]

قىلىدۇ. ئۇ ھەر كۈنى 10 سائەت ئىشلەپ، 8 سائەتلىك ئەمگەك ۋاقتىنىڭ قىممىتىدىكى مەھسۇلاتقا ئېرىشىشى مۇمكىن. گەرچە بۇ 8 سائەتلىك زۆرۈر ئەمگەك تۈپەيلىدىن ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى ئۇنىڭغا يۆتكەلگەن بولسىمۇ ئۇ شۇغۇللانغان ئىككى سائەتلىك قوشۇمچە ئەمگەك، ئۇنىڭ 8 سائەتلىك زۆرۈر ئەمگىكىگە ئوخشاش قىممەت پەيدا قىلمايدۇ. بىرىنچىدىن، بۇرۇنقىغا ئوخشاش، جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، بىر ئەمگەك كۈچى 10 سائەتتە بۇ نوقۇل ئوبوروت فۇنكسىيىسىدە سەرپ بولىدۇ. ئۇنى باشقا مەقسەتلەر ئۈچۈن، ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى ئۈچۈن ئىشلەتكىلى بولمايدۇ. ئىككىنچىدىن، جەمئىيەت بۇ ئىككى سائەتلىك قوشۇمچە ئەمگەككە ھەق بەرمىگەن، گەرچە مۇنداق قوشۇمچە ئەمگەك مۇنداق ئەمگەكنى ئورۇندايدىغان شەخس تەرىپىدىن سەرپ قىلىنىۋېتىلگەن بولسىمۇ، جەمئىيەت شۇ سەۋەبتىن نورمىدىن ئارتۇق ھەرقانداق مەھسۇلات ياكى قىممەتنى ئۆزلەشتۈرمىگەن. لېكىن، شۇ ئادەم ۋەكىللىك قىلغان ئوبوروت چىقىملىرى $\frac{1}{5}$ قىسىم ئازايغان، جەمئىيەت شۇ ئالاقىدار سۈپىتىدىكى بۇ رېئال ئوبوروت ۋاقتىنىڭ $\frac{1}{5}$ قىسمى ئۈچۈن تەڭ قىممەتتىكى نەرسىنى بەرمىگەن. 10 سائەتتىن 8 سائەتكە قىسقارغان. لېكىن، بۇ ئالاقىدارنى كاپىتالىست ئىشلەتكەن، كاپىتالىست بۇ ئىككى سائەتكە ھەق بەرمىگەنلىكى ئۈچۈن **ئۇنىڭ** كاپىتالىنىڭ ئوبوروت چىقىمى ئازايغان تەقدىردىمۇ، بۇ چىقىم ئۇنىڭ كىرىمىدىن تۇتۇپ قېلىنغان چىقىم بولىدۇ. كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ بىر خىل ئاكتىۋال كىرىم بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ كاپىتال قىممىتىنىڭ قىممەت ئاشۇرۇشىدا ئۇچرايدىغان



پاسسىپ چەكلىمىسى ئازىيىدۇ. مۇستەقىل بولغان ئۇششاق تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۆزىنىڭ بىر قىسىم ۋاقتىنى سېتىۋېلىش - سېتىشقا سەرپ قىلغان چاغدا، مۇنداق ۋاقىت ياكى پەقەت ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسى ئارىلىقىدىكى مەزگىلدىلا سەرپ قىلىنغان ۋاقىت ياكى ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ زىيىنىدۇر.

مەيلى قانداقلا بولمىسۇن، سېتىۋېلىش - سېتىشقا ئىشلىتىلگەن ۋاقىت ئايلاندۇرۇلغان قىممەتنى ئاشۇرمايدىغان بىر خىل ئوبوروت چىقىمىدۇر. مۇنداق چىقىم قىممەتنىڭ تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ئۆتۈش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان چىقىمدۇر. كاپىتالىستىك تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىسى ئوبوروت ئالاقىدارى بولغان بولسا، ئۇنداقتا، ئۇنىڭ بىلەن بىۋاستە تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى ئوتتۇرىسىدىكى پەرق پەقەت شۇنىڭدىنلا ئىبارەت، ئۇنىڭ سېتىۋېلىش - سېتىش كۆلىمىنىڭ بىرقەدەر زور بولغانلىقىدىن، شۇڭا، ئۇ ئوبوروتقا ئالاقىدار كىشى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان دائىرە بىرقەدەر زور بولىدۇ. ئۇنىڭ تىجارەت دائىرىسى ئۇنى ئۆزىنىڭ ياللانما ئىشچى سۈپىتىدىكى ئوبوروت ئالاقىدار كىشىنى سېتىۋېلىشقا (ياللاشقا) مەجبۇر قىلسا ياكى شۇنداق قىلىشقا ئىمكان بەرسە، ئىشنىڭ ماھىيىتىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ. ئەمگەك كۈچى بىلەن ئەمگەك ۋاقتى مەلۇم دەرىجىدە ئوبوروت جەريانىغا (ئۇنىڭ پەقەت شەكىل جەھەتتىكى ئايلىنىشىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا) سەرپ قىلىنىشى شەرت. لېكىن ئەمدىلىكتە مۇنداق سەرپىيات قوشۇپ كۆپەيتىلگەن كاپىتالنىڭ چىقىم قىلىنىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ؛ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى پەقەت ئوبوروت ساھەسىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئەمگەك كۈچلىرىنى چوقۇم سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىش كېرەك. كاپىتالنىڭ

بۇ تەرىقىدىكى ئالدىن تۆلىنىشى ھەم مەھسۇلات ياراتمايدۇ، ھەم قىممەت ياراتمايدۇ. ئۇ ئالدىن كاپىتال تۆلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ئورنىنىڭ فۇنكسىيە ئۆتەش دائىرىسىنى مۇناسىپ ھالدا كىچىكلىتىدۇ. بۇ خۇددى مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى بىر خىل ماشىنىغا ئايلاندۇرۇلغانغا ئوخشاش، سېتىۋېلىنىدىغان ياكى سېتىلىدىغان مەھسۇلاتنىڭ قالدۇق قىسمى بولىدۇ. بۇنداق ماشىنا مەھسۇلاتتىن تۇتۇۋېلىنغان بىر خىل نەرسىدۇر. ئۇ گەرچە ئوبوروت ساھەسىدە سەرپ بولىدىغان ئەمگەك كۈچى قاتارلىقلارنى ئازايتالىسىمۇ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قاتناشمايدۇ. ئۇ پەقەت ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ بىر قىسمىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ.

## 2 . ھېساب يۈرگۈزۈش

ئەمگەك ۋاقتى ئەمەلىيەتتىكى سېتىۋېلىش - سېتىشقا سەرپ قىلىنغاندىن باشقا، يەنە ھېساب يۈرگۈزۈشكىمۇ سەرپ قىلىنىدۇ؛ ئۇنىڭدىن باشقا، ھېساب يۈرگۈزۈشكە يەنە ئوبيېكتلاشقان ئەمگەك، مەسىلەن، قەلەم، سىياھ، قەغەز، شىرە، ئىش ئورنى چىقىملىرى سەرپ قىلىنىدۇ. شۇڭا، مۇنداق فۇنكسىيىدە، بىر تەرەپتىن، ئەمگەك كۈچى سەرپ قىلىنىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئەمگەك ۋاستىلىرى سەرپ قىلىنىدۇ. بۇ يەردىكى ئەھۋال سېتىۋېلىش - سېتىش ۋاقتى بىلەن تامامەن ئوخشاش.

كاپىتال ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىدىكى بىر تۇتاش گەۋدە بولۇش جەريانىدا تۇرۇۋاتقان قىممەت بولۇش سۈپىتى بىلەن، مەيلى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە بولسۇن ياكى ئوبوروت ساھەسىنىڭ ئىككى باسقۇچىدا بولسۇن، ئالدى بىلەن پۇل ھېسابلاش شەكلى بىلەن، ئىدىيە ھالىتىدە تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى ياكى



كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ مېڭىسىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. مۇنداق ھەرىكەت تاۋارنىڭ باھاسىنى بېكىتىش ياكى باھاسىنى ھېسابلاش (باھاسىنى مۆلچەرلەش)نى ئۆز ئىچىگە ئالغان ھېساب يۈرگۈزۈش ئارقىلىق بېكىتىلىدۇ ۋە نازارەت قىلىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتى، بولۇپمۇ قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش ھەرىكىتى — بۇ يەردە، تاۋار پەقەت قىممەتنى ئۈستىگە ئالغۇچىلا بولىدۇ، پەقەت مۇشۇنداق بىر نەرسىنىڭ ئىسمى شۇنداق نەرسىنىڭ ئىدىيىدىكى قىممىتىنىڭ مەۋجۇت بولۇشى ھېسابلىنىدىغان پۇلنى مۇقىملاشتۇرۇش — ئىدىيىدە ئەكس ئېتىدىغان سىمۋول ئوبرازغا ئېرىشىدۇ، يەككە تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى پەقەت ھېسابنى كاللىسىدىلا تۇتقاندا (مەسىلەن دېھقان؛ پەقەت كاپىتالىستىك يېزا ئىگىلىكىدىلا ھېساب دەپتىرى ئىشلىتىدىغان يەر ئىجارە ئالىدىغان دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنلىرى بارلىققا كېلىدۇ)، ياكى پەقەت ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ سىرتىدا، كىرىم - چىقىم، چىقىم كۈنى قاتارلىقلارنىلا قوشۇمچە قىلىپ خاتىرىلىگەندە، ناھايىتى روشەنكى، ئۇنىڭ مۇنداق فۇنكسىيىسى ۋە ئۇ مۇنداق فۇنكسىيىنى ئۆتەش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ئەمگەك ۋاستىلىرى، مەسىلەن، قەغەز قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئەمگەك ۋاقتى ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قوغلاشما سەرپ قىلىنىشى بولىدۇ. مۇنداق سەرپىيات زۆرۈر، لېكىن، ئۇنى ھەم ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلالايدىغان ئەمگىكىدىن تۇتۇپ قالغىلى بولىدۇ، ھەم رېئال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان، مەھسۇلات شەكىللەندۈرىدىغان ۋە قىممەت

شەكىللەندۈرىدىغان ئاشۇنداق ئەمگەك ۋاسىتىلىرىدىن تۇتۇپ قالغىلى بولىدۇ.[12] مەيلى مۇنداق فۇنكسىيە كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىغا مەركەزلىشىپ، تاۋاردىن نۇرغۇنلىغان ئۇششاق ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ فۇنكسىيىسى بولۇشتىن قېلىپ، **بىرلا** كاپىتالىستنىڭ فۇنكسىيىسى بولسۇن، چوڭ كۆلەملىك بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ فۇنكسىيىسى بولۇپ، شۇ ئارقىلىق غايەت زور كۆلەمگە ئىگە بولسۇن ياكى مۇنداق فۇنكسىيە ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىنىڭ قوشۇمچە قىسمى بولۇشتىن قېلىپ، شۇ ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىدىن ئايرىلىپ چىقىپ، مۇستەقىل، ئالاھىدە، ئاتايىن ھاۋالە قىلىنغان ئالاقىدار كىشىنىڭ فۇنكسىيىسىگە ئايلانسۇن، — مۇنداق فۇنكسىيىنىڭ ئۆز خاراكتېرى ئۆزگەرمەيدۇ.

ئەگەر، بىر خىل فۇنكسىيە ئۆزىدىن ئېيتقاندا، دېمەك ئۇ مۇستەقىل بولۇشتىن ئىلگىرى، مەھسۇلات ۋە قىممەت شەكىللەنمىسە، فۇنكسىيىنىڭ مۇستەقىللىشىشى بولغان ئىش تەقسىماتى مۇنداق فۇنكسىيىنى مەھسۇلات ۋە قىممەت

(12) ئوتتۇرا ئەسىرلەردە، پەقەت ئىگىلىكىدە، مۇناستىرلاردىلا ھېساب يۈرگۈزۈلگەنلىكىنى كۆرىمىز. لېكىن قەدىمكى ھىندى كوممۇناسىدىلا دېھقانچىلىق ئىشلىرىدا ھېساب خاتىرىلىگۈچىنىڭ بارلىقىنى كۆرۈپ ئۆتكەندۇق (1 - كىتاب، 343 - بەت[34])، ئۇ يەرلەردە ھېساب - كىتاب ئىشلىرى كوممۇنادىكى ۋەزىپىدار كىشىنىڭ بىر ئۆزى ئورۇندايدىغان مەخسۇس ۋەزىپىسى قىلىنغان. مۇشۇنداق ئىش تەقسىماتى بولغاچقا، ۋاقىت، ئەمگەك ۋە چىقىم تېجەپ قېلىنغان. لېكىن، ئىشلەپچىقىرىش بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئەھۋالىنى خاتىرىلەيدىغان ھېسابات ئىشلىرى، ئاخىرقى ھېساباتتا، ئىككى ئىش، خۇددى كېمىگە مال قاچىلاش بىلەن مال قاچىلاش تالونى ئىككى ئىش بولغاندەك. بوغالتىرنىڭ كوممۇنادىكى ئاشۇ بىر قىسىم ئەمگىكى ئىشلەپچىقىرىشتىن ئاجرىتىۋېلىنغان. ئۇنىڭ فۇنكسىيە ئۆتىشى ئۈچۈن كېتىدىغان چىقىملارنىڭ ئورنىنى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ ئەمگىكى تولۇقلىمايدۇ، بەلكى كوممۇنا مەھسۇلاتلىرىدىن تۇتۇۋېلىنغان مەھسۇلاتلار تولۇقلايدۇ. ئازراق تۈزىتىش كىرگۈزۈلسىلا، كاپىتالىستلارنىڭ ھېساب خاتىرىلىگۈچى بوغالتىرلىرىنىڭ ئەھۋالى كوممۇنانىڭ بوغالتىرىنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشايدۇ. (II قوليازمىدىن ئېلىنغان)



شەكىللەندۈرۈشكە مەجبۇر قىلالمايدۇ. ئەگەر بىر كاپىتالىست يېڭىدىن كاپىتال سالسا، ئۇ بىر قىسىم كاپىتالنى بوغالتىر ياللاشتەك ئىشلار ۋە ھېساب خاتىرىلەش بۇيۇملىرى ئۈچۈن ئىشلىتىشى شەرت. ئەگەر ئۇنىڭ كاپىتالى بۇرۇنلا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان بولۇپ، ئۈزلۈكسىز تۈردە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرۇۋاتقان بولسا، ئۇنداقتا، ئۇ ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنىڭ بىر قىسمىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇش ئارقىلىق، ئۈزلۈكسىز تۈردە يەنە قايتىدىن بوغالتىر، خىزمەتچى قاتارلىقلارغا ئايلاندۇرۇشى شەرت. بۇ بىر قىسىم كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن سۈغۇرۇۋېلىنىدۇ ھەم ئوبوروت چىقىمىغا، ئومۇمىي پايدىدىن تۇتۇپ قېلىنىدىغان قىسىمغا مەنسۇپ بولىدۇ (مەخسۇس شۇ فۇنكسىيىدىكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىمۇ شۇنىڭ ئىچىدە بولىدۇ.)

لېكىن، ھېسابات ئۈچۈن كەتكەن تۈرلۈك چىقىملار ياكى ئەمگەك ۋاقىتىدىكى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش سەرپىياتلىرى سېتىۋېلىش - سېتىش ۋاقتىدىكى ساپ چىقىملاردىن ھامان مەلۇم دەرىجىدە پەرقلىق بولىدۇ. سېتىۋېلىش - سېتىش ۋاقتىدىكى ساپ چىقىملار پەقەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى مۇئەييەن ئىجتىمائىي شەكىللەر ئارقىلىق چىقىم قىلىنىدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى تاۋار بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا چىقىم قىلىنىدۇ. جەريان ئىجتىمائىي كۆلەم بويىچە ئېلىپ بېرىلغانسېرى، نوقۇل شەخس خاراكتېرىنى يوقاتقانسېرى، جەرياننى نازارەت قىلىدىغان ۋە ئىدىيىدىكى يىغىنچاقلانغان ھېسابات شۇنچە زۆرۈر بولىدۇ؛ شۇڭا، ھېساب يۈرگۈزۈش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا، قول ھۈنەرۋەنچىلەرنىڭ ۋە دېھقانلارنىڭ تارقاق ھالدىكى ئىشلەپچىقىرىشىغا قارىغاندا تېخىمۇ زۆرۈر، ئومۇم ئىگىدارلىقىدىكى

ئىشلەپچىقىرىشقا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا قارىغاندا تېخىمۇ زۆرۈر. لېكىن، ھېساب يۈرگۈزۈش چىقىملىرى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ جۇغلىنىشىغا ئەگىشىپ ئازىيىدۇ، ھېساب يۈرگۈزۈش ئىجتىمائىيلاشقانسېرى، بۇ خىل چىقىممۇ بارغانسېرى ئازىيىدۇ.

بىزنىڭ بۇ يەردە تىلغا ئېلىۋاتقىنىمىز، پەقەت نوقۇل شەكىلدىكى فورماتىك ئۆزگىرىشتىن بولغان ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ ئومۇمىي خاراكتېرىدىنلا ئىبارەت. بۇ يەردە بۇنداق ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ تۈرلۈك تەپسىلىي شەكىللىرىنى تەكشۈرۈپ ئولتۇرۇش ھاجەتسىز. لېكىن، قىممەتنىڭ نوقۇل شەكىل ئالماشتۇرۇشىغا مەنسۇپ بولغان، شۇ ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا پەيدا بولىدىغان مۇئەييەن ئىجتىمائىي شەكىلگە ئىگە بولغان بۇ شەكىللەر ئايرىم تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قېشىدا كۆزنى يۇمۇپ ئاچقۇچىلا غايىپ بولىدىغان، ئارانلا سەزگىلى بولىدىغان ئامىللار ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسى بىلەن تەڭ قاتاردا تۇرىدۇ ياكى گىرەلىشىپ كېتىدۇ؛ ۋەھالەنكى، بۇ شەكىللەر غايەت كۆپ ئوبوروت چىقىمى بولۇپ ئىپادىلەنگەندە، ئەكسىچە كىشىنى ناھايىتى ھەيرەتتە قالدۇرىدۇ، ساپ پۇل كىرىم - چىقىمدا، مۇنداق كەسىپ بانكا قاتارلىقلارنىڭ ياكى يەككە كارخانىنىڭ كاسسىرلىرىنىڭ مەخسۇس فۇنكسىيىسىدە مۇستەقىل بولسا ھەمدە چوڭ كۆلەمدە مەركەزلەشسە، بىز شۇ نۇقتىنى كۆرەلەيمىز. شۇنى ئەستە چىڭ تۇتۇش كېرەككى، بۇ ئوبوروت چىقىملىرى فورماتىك ئۆزگىرىش تۈپەيلىدىن ئۆزىنىڭ خاراكتېرىنى ئۆزگەرتمەيدۇ.



## 3. پۇل

بىر خىل مەھسۇلات، مەيلى ئۇ تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلسۇن ياكى ئىشلەپچىقىرىلمىسۇن، ئۇ دائىم بايلىقنىڭ ماددىي شەكلى، شەخسىي ئىستېمالغا ياكى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغا كىرىدىغان ئىستېمال قىممىتىدۇر. تاۋار بولغاندا، ئۇنىڭ قىممىتى ئىدىيىدە بولغان ھالدا باھا ئىچىدە مەۋجۇت بولىدۇ، بۇ باھا ئۇنىڭ رېئال ئىستېمال فورماتسىيىسىنى قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ. لېكىن، بەزى تاۋارلار، مەسىلەن، ئالتۇن ۋە كۈمۈش، پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ ھەمدە پۇل سۈپىتىدە مەخسۇس ھالدا ئوبوروت جەريانىدا قالىدۇ (ھەم ساقلىنىدىغان پۇل، زاپاس ئالتۇن قاتارلىقلار سۈپىتىدە ئوبوروت ساھەسىدە قالىدۇ، گەرچە يوشۇرۇن شەكىلدە بولسىمۇ). بۇ تامامەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى مۇئەييەن ئىجتىمائىي شەكىلنىڭ، يەنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ مەھسۇلىدۇر. چۈنكى، تاۋار كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا مەھسۇلاتنىڭ ئادەتتىكى شەكلىگە ئايلىنىدۇ، مۇتلەق كۆپ ساندىكى مەھسۇلات تاۋار قىلىپ ئىشلەپچىقىرىلىدۇ، شۇڭا ئۇ چوقۇم پۇل شەكلىگە ئىگە بولۇشى كېرەك، چۈنكى تاۋارنىڭ ئومۇمىي مىقدارى، يەنى تاۋارنىڭ ئىجتىمائىي بايلىق ئىچىدە تاۋار فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان قىسمى ئۈزلۈكسىز زورىيىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسى، تۆلەش ۋاستىسى فۇنكسىيىسى، زاپاس ئالتۇن فۇنكسىيىسى قاتارلىق فۇنكسىيىلەرنى ئۆتەيدىغان ئالتۇن - كۈمۈشنىڭ مىقدارىمۇ ئۈزلۈكسىز زورىيىدۇ. پۇل فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان بۇ تاۋارلار شەخسىي ئىستېمالغا كىرمەيدۇ، ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغىمۇ

كىرمەيدۇ. بۇ نوقۇل ئوبوروت ماشىنىسى بولىدىغان شەكىل جەھەتتىكى ئىجتىمائىي ئەمگەكتۇر. ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ بىر قىسمى مۇنداق غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش شەكلى بىلەن چۈشەپ قويۇلغاندىن باشقا، پۇلنىڭ كونىراپ كېرەكتىن چىقىشىمۇ ئۆزىنىڭ ئورنىنى تولۇقلاپ تۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ ياكى تاۋار شەكلىدىكى تېخىمۇ كۆپ ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ تېخىمۇ كۆپ ئالتۇن ۋە كۈمۈشكە ئايلىنىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇنداق تولۇقلاش چىقىملىرى، تەرەققىي تاپقان كاپىتالىستىك دۆلەتلەردە ناھايىتى كۆپىيىپ كېتىدۇ، چۈنكى، ئومۇمەن ئېيتقاندا، پۇل شەكلى بىلەن چۈشەپ قويۇلىدىغان بايلىق غايەت كۆپ بولىدۇ. ئالتۇن ۋە كۈمۈش، پۇل تاۋار بولۇش سۈپىتى بىلەن جەمئىيەتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، پەقەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىجتىمائىي شەكلىدىن كۆرۈلگەن ئوبوروت چىقىمىدىن ئىبارەت بولىدۇ. بۇ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىمى بولۇپ، بۇنداق چىقىم تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ، بولۇپمۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ كۆپىيىدۇ. ئۇ ئىجتىمائىي بايلىق ئىچىدىكى ئوبوروت جەريانى ئۈچۈن چوقۇم قۇربان بولىدىغان قىسمىدۇر.[13]

## II . ساقلاش خىراجىتى

قىممەتنىڭ نوقۇل شەكىلدىن ئۆزگەرگەن، ئىدىيىدىكى

(13) «بىر مەملىكەتتە ئوبوروت بولۇپ تۇرغان پۇل شۇ مەملىكەتنىڭ كاپىتالىنىڭ مۇئەييەن قىسمىدۇر، قالغان قىسمىنىڭ ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆلگىرى سۈرۈش ۋە يۇقىرى كۆتۈرۈشكە ئاسان بولسۇن ئۈچۈن، بۇ قىسىم كاپىتالنىڭ ھەممىسى تامامەن ئىشلەپچىقىرىشتىن چىقىرىۋېلىنغان؛ شۇڭا ئالتۇننى ئوبوروت ۋاستىسى قىلىش ئۈچۈن بەلگىلىك مىقداردا بايلىق بولۇشى شەرت، بۇ خۇددى بىر ماشىنىنى ياساش ئارقىلىق ھەرقانداق بىر خىل ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆلگىرى سۈرۈش ئۈچۈن مۇئەييەن مىقداردىكى بايلىقنىڭ بولۇشى زۆرۈر بولغانغا ئوخشايدۇ.» («ئىقتىسادشۇناس» 5 - توم 520 - بەت)



بويىچە تەكشۈرۈلگەن ئوبوروتتىن كۆرۈلگەن ئوبوروت چىقىملىرى تاۋار قىممىتىگە كىرگۈزۈلمەيدۇ. كاپىتالىست نۇقتىسىدىن تەكشۈرگەندە، كاپىتالنىڭ مۇنداق چىقىملار ئۈچۈن سەرپ بولغان قىسمى، پەقەت ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ بولغان كاپىتالدىن تۇتۇپ قېلىنغان قىسمىدىنلا ئىبارەت. بىز ھازىر تەكشۈرۈۋاتقان ئاشۇ ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ خاراكتېرى ئوخشاش ئەمەس. ئۇلار شۇنداق ئىشلەپچىقىرىش جەريانلىرىدا كۆرۈلۈشى مۇمكىنكى، مۇنداق ئىشلەپچىقىرىش جەريانلىرى پەقەت ئوبوروت داۋامىدىلا ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدۇ، شۇڭا، ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش خاراكتېرى تامامەن ئوبوروتنىڭ شەكلى تەرىپىدىن يوشۇرۇپ قويۇلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، ئۇلار يەنە نوقۇل چىقىم بولۇشىمۇ، جانلىق ئەمگەك ياكى ئوبيېكتلاشقان ئەمگەكنىڭ غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش سەرپىياتى بولۇشىمۇ مۇمكىن، لېكىن دەل مۇشۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، ئايرىم كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇلار قىممەت يارىتىش رولىنى ئويناپ، كاپىتالىستنىڭ تاۋار سېتىشى ئۈچۈن بىر خىل قوشۇلما باھا بولىدۇ. مۇنداق ئەھۋال تۆۋەندىكىدەك پاكىتتىن كەلگەن: بۇ چىقىملار ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش ساھەلىرىدە ئوخشاش بولمايدۇ، ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىمۇ، ئوخشاش بولمىغان ئايرىم كاپىتالغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بەزىدە ئوخشاش بولمايدۇ. بۇ چىقىملارنى تاۋار باھاسىغا ئۇستىلىمە كىرگۈزگەندە، بۇ چىقىملار ھەرقايسى كاپىتالىست ئۈستىگە ئالغان چىقىم نىسبىتى بويىچە تەقسىم قىلىنىدۇ. لېكىن، ئۇستىلىمە قىممەت قوشۇلغان ھەرقانداق ئەمگەكمۇ قوشۇمچە قىممەتكە قوشۇلىدۇ ھەمدە كاپىتالىستىك ئاساستا، ھامان قوشۇمچە قىممەتكە قوشۇلىدۇ، چۈنكى ئەمگەك

شەكىللەندۈرىدىغان قىممەت ئەمگەكنىڭ ئۆزىنىڭ مىقدارىغا باغلىق، ئەمگەك شەكىللەندۈرىدىغان قوشۇمچە قىممەت كاپىتالىست ئەمگەك ئۈچۈن بېرىدىغان ھەقنىڭ مىقدارىغا باغلىق. شۇڭا، تاۋارنى قىممەتلەشتۈرىدىغان، ئەمما تاۋارنىڭ ئىستېمال قىممىتىگە قوشۇلمايدىغان چىقىملار جەمئىيەتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىشتىكى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىغا مەنسۇپ، ئايرىم كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، باي بولۇش مەنبەسى بولىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، بۇ چىقىملار تاۋار باھاسى ئىچىگە كىرىدىغان مۇنداق قوشۇلما باھاغا قوشۇلغان تەقدىردىمۇ، پەقەت تەكشى ھالدا بۇ چىقىملارغا تەقسىم قىلىنىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ چىقىملارنىڭ غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش خاراكتېرى شۇنىڭلىق بىلەن يوقىلىپ كەتمەيدۇ. مەسىلەن، سۇغۇرتا شىركىتى مۇنداق ئايرىم كاپىتالىستنىڭ زىيىنىنى كاپىتالىستلار سىنىپى ئىچىدە تەقسىم قىلىدۇ. گەرچە شۇنداق بولسىمۇ، ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال نۇقتىسىدىن تەكشۈرگەندە، تەكشىلەشتۈرۈلگەن مۇنداق زىيان يەنىلا زىيان ھېسابلىنىۋېرىدۇ.

## 1. زاپاس شەكىللىنىشنىڭ ئومۇمەنلىكى

مەھسۇلات تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە مەۋجۇت بولغان ياكى مەھسۇلات سۈپىتىدە بازاردا توختىغان چاغدا، دېمەك مەھسۇلات ئۆزى چىقىدىغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان ۋە ئۆزى ئىستېمال جەريانىغا كىرگىچە بولغان ئارىلىقتىكى ۋاقىت ئىچىدە، مەھسۇلات تاۋار زاپىسىنى شەكىللەندۈرىدۇ. تاۋار كاپىتال بازاردىكى كاپىتال سۈپىتىدە زاپاس بولۇش فورماتسىيىسىگە ئىگە تاۋار بولۇپ، ھەربىر ئايلىنىشتا ئىككى قېتىم بارلىققا كېلىدۇ:



بىر قېتىمدا، بىز ئايلىنىشنى تەكشۈرۈۋاتقان، جەرياندا تۇرۇۋاتقان كاپىتالنىڭ ئۆزى بولغان تاۋار مەھسۇلات بولىدۇ؛ يەنە بىر قېتىمدا، ئەكسىچە يەنە بىر كاپىتال سۈپىتىدىكى تاۋار مەھسۇلات بولىدۇ، سېتىۋېلىنىش ھەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇشقا ئاسان بولسۇن ئۈچۈن، مۇنداق مەھسۇلات چوقۇم بازاردا پەيدا بولۇشى شەرت. دەرۋەقە، كېيىنكى خىلدىكى تاۋار كاپىتال پەقەت زاكازغا قاراپلا ئىشلەپچىقىرىلىشى مۇمكىن. ئەگەر شۇنداق بولسا، ئۇ ئىشلەپچىقىرىلىشتىن بۇرۇنلا ئۈزۈلۈپ قېلىش كېلىپ چىقىدۇ. ۋەھالەنكى، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىشى خېلى مىقداردىكى تاۋارلار (ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى)نىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە بازاردا تۇرۇشى، يەنى زاپاس شەكىللەندۈرۈشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى يەنە ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، بۇ يەردە پۇل شەكلى پەقەت تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممەت شەكلىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ، مۇنداق تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ كۆپ قىسمىنى ئىشچىلار چوقۇم بازاردىن تاپالىشى كېرەك. بىز بۇ پاراگرافتىكى بايانىمىزدا بۇ مەسىلىنى يەنە تەپسىلىي چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمىز. بۇ يەردە تۆۋەندىكى بىر نۇقتا ئېنىق بولۇپ بولدى. ئەگەر بىزنىڭ چىقىش نۇقتىمىز جەرياندا تۇرغان كاپىتال قىممەت بولسا، بۇ كاپىتال قىممەت تاۋار مەھسۇلاتقا ئايلىنىپ بولغان بولسا، ئەمدىلىكتە سېتىۋېتىلىشى ياكى پۇلغا ئايلاندۇرۇلۇشى شەرت، چۈنكى ھازىر بازاردا تاۋار كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتەۋاتىدۇ، ئۇنداقتا، تاۋار كاپىتالنىڭ زاپاس شەكىللەندۈرۈش ھالىتى بازاردىكى مەقسەتكە مۇخالىپ، ئىختىيارىي ھالدا بولمىغان توختاپ قېلىش ھالىتى بولىدۇ. سېتىش قانچە تېز بولسا، تەكرار

ئىشلەپچىقىرىش جەريانى شۇنچە راۋان بولىدۇ . $G'$ — $W'$ دىن ئىبارەت بۇ شەكىلنىڭ ئايلىنىشى توختاپ قالسا ، كاپىتال ئايلانمىسىدا ئېلىپ بېرىلىدىغان ماددىنىڭ رېئال ئۆزگەرتىلىشىگە توسقۇنلۇق قىلىدۇ ، كاپىتالنىڭ يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىشىگە توسقۇنلۇق قىلىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، $W$ — $G$ گە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، تاۋارنىڭ بازاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ، يەنى تاۋار زاپاس بولۇشى ، ئەكسىچە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇلۇشىنىڭ شەرتى ، يېڭىدىن كاپىتال سېلىش ياكى كاپىتالنى ئۇستىلەپ سېلىشنىڭ شەرتى بولىدۇ .

تاۋار كاپىتالىنىڭ تاۋار زاپىسى سۈپىتىدە بازاردا توختىتىشى ئۈچۈن ئۆي - ئىمارەتلەر ، دۇكانلار ، ئىسكىلاتلار ، مال سارايلىرى بولۇشى كېرەك ، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال چىقىم قىلىش كېرەك ، يەنە تاۋارنى ، زاپاس تاۋارنى ساقلايدىغان ئىسكىلاتلارغا چۈشۈرىدىغان ئەمگەك كۈچلىرىگە ھەق بېرىش كېرەك . ئۇنىڭدىن باشقا ، تاۋار بۇزۇلۇپ كېتىدۇ ، زىيانلىق تەبىئەت ئامىللىرىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدۇ . تاۋارلارنى تەسىرگە ئۇچراتماي مۇھاپىزەت قىلىش ئۈچۈن ئۇستىلەپ سېلىنىدىغان كاپىتالنى سېلىشقا ، ئۇنىڭ بىر قىسمىنى ئەمگەك ۋاستىلىرىگە ، يەنى نەرسىنىڭ شەكلىگە ، بىر قىسمىنى ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ .[14]

(14) كوربېت 1841 - يىلىدا بۇغداينى 9 ئاي زاپاس ساقلاش ئۈچۈن قانچە چىقىم بولىدىغانلىقىنى ھېسابلاپ چىققان، شۇنىڭغا ئاساسلانغاندا، بۇغداي ئۆز مىقدارىنىڭ $\frac{1}{2}\%$ نى يوقىتىدىكەن، بۇغداي باھاسىنىڭ ئۆسۈمى $3\%$ نى ئىگىلىگەن، ئىسكىلات ئىجارە ھەققى $2\%$ نى ئىگىلىگەن، بۇغداي تاسقاش ۋە ئۇنى توشۇش ھەققى $1\%$ نى ئىگىلىگەن، چۈشۈرۈش ھەققى $\frac{1}{2}\%$ نى ئىگىلىگەن، بۇلارنىڭ



بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، كاپىتال تاۋار كاپىتال شەكلى بىلەن ، دېمەك تاۋار زاپىسى شەكلى بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، چىقىملار بولىدۇ ، چۈنكى بۇ چىقىملار ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە مەنسۇپ بولمايدۇ ، شۇڭا ئوبوروت چىقىمى قىلىنىدۇ . بۇ تۇردىكى ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ بىرىنچى بۆلۈمدە دېيىلگەن ئوبوروت چىقىملىرى بىلەن بولغان پەرقى شۇكى : ئۇلار مۇئەييەن دەرىجىدە تاۋار قىممىتىگە كىرىدۇ ، شۇڭا تاۋارنى قىممەتلەشتۈرىدۇ . ھەرقانداق ئەھۋالدا ، مۇنداق تاۋار زاپىسىنى ساقلاش ۋە مۇھاپىزەت قىلىشقا ئىشلىتىلىدىغان كاپىتال ۋە ئەمگەك كۈچى دائىم بىۋاستە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن چىقىرىۋېلىنىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، بۇ يەردە ئىشلىتىلگەن كاپىتال كاپىتالنىڭ تەشكىلىي قىسمى قىلىنىدىغان ئەمگەك كۈچىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، شۇڭا ئىجتىمائىي تاۋارلاردىن تولۇقلاپ تۇرۇش شەرت . شۇنىڭ ئۈچۈن ، بۇ كاپىتاللارنىڭ چىقىم قىلىنىشىدىن پەيدا بولغان تەسىرلەر ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ تۆۋەنلىگىنىگە ئوخشايدۇ ، شۇ سەۋەبتىن مۇئەييەن ئۈنۈمگە ئېرىشىش ئۈچۈن تېخىمۇ كۆپ مىقداردا كاپىتال ۋە ئەمگەك زۆرۈر بولىدۇ . **بۇ غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىدۇر** .

ئەگەر تاۋار زاپىسى شەكىللەندۈرۈشكە كېتىدىغان ئوبوروت چىقىملىرى ھازىرقى نەق قىممەت تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە

ھەممىسى بولۇپ $7\%$ نى ئىگىلىگەن، ياكى ھەر كۋارتېر بۇغداي باھاسى 50 شىللىڭ بولغاندا ئۇ 3 شىللىڭ 6 پېنسنى ئىگىلەيدىكەن. (ت • كوربېت «شەخسنىڭ باي بولۇش سەۋەبى ۋە ئۇسۇلى توغرىسىدىكى تەتقىقات» 1841 - يىل لوندون نەشرى [ 140 - بەت] ) [35] لىۋېرپۇل سودىگەرلىرىنىڭ تۆمۈريول كومىتېتىغا بەرگەن گۇۋاھلىرىغا ئاساسلانغاندا، 1865 - يىلى ئاشلىق ساقلاش ئۈچۈن قىلىنغان (ساپ) غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىمى، ھەر ئايدا ھەر كۋارتېر 2 پېنس، ياكى 1 توننىسى 9 — 10 پېنس بولغان. («خانلىق تۆمۈريول كومىتېتى» 1867 - يىل، گۇۋاھلار 19 - بەت 331 - نومۇرلۇق)

ئۆتكەن چاغدىلا كۆرۈلگەن بولسا، دېمەك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ مۇئەييەن ئىجتىمائىي شەكلىدىلا كۆرۈلگەن بولسا (پەقەت مەھسۇلات تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان بولسا، شۇ سەۋەبتىن پۇلغا ئايلاندۇرۇش شەرت بولغان بولسا)، ئۇنداقتا، بۇ ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ خاراكتېرى بىرىنچى بۆلۈمدە مىسال كەلتۈرۈلگەن ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ خاراكتېرىگە تامامەن ئوخشايدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، تاۋار قىممىتىنىڭ بۇ يەردە ساقلىنىشى ياكى ئاشۇرۇلۇشى پەقەت ئىستېمال قىممىتى، مەھسۇلاتنىڭ ئۆزى مۇئەييەن كاپىتال چىقىمى بولغان، ماددىي شارائىتقا ئورۇنلاشتۇرۇلغانلىقى ئۈچۈنلا ھەمدە ئۇستىلەپ قوشۇلغان ئەمگەك ئىستېمال قىممىتىگە تەسىر كۆرسىتىدىغان مەھسۇلاتلارنى ئۆز بېشىدىن كەچۈرۈشى زۆرۈر بولغانلىقى ئۈچۈنلا ئىشقا ئاشىدۇ. ئەكسىچە، تاۋار قىممىتىنىڭ ھېسابلىنىشى، بۇ جەرياننى خاتىرىلەيدىغان ھېساباتلار، ئالدى - ساتتى مۇئامىلىسى، تاۋار قىممىتى تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئىستېمال قىممىتىدە رول ئوينىمايدۇ. بۇ ئەھۋاللار پەقەت تاۋار قىممىتىنىڭ شەكلى بىلەنلا مۇناسىۋەتلىك. شۇڭا، بىز پەرەز قىلغان سورۇندا، زاپاسقا سەرپ قىلىنغان (بۇ يەردە ئىختىيارەن بولمايدۇ) غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرى پەقەت شەكلى ئۆزگەرگەن توختاپ قېلىش ۋە زۆرۈرىيەتتىلا كۆرۈلىدۇ، لېكىن، بۇ چىقىملار بىرىنچى پاراگرافتا دېيىلگەن غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىغا يەنىلا ئوخشىمايدۇ، بۇ چىقىملارنى قىلىشتىكى مەقسەتنىڭ ئۆزى قىممەت شەكلىنى ئۆزگەرتىش ئەمەس، بەلكى قىممەتنى ساقلاپ قېلىش، ھالبۇكى قىممەت مەھسۇلات قىممىتىدىكى، ئىستېمال قىممىتىدىكى تاۋاردا مەۋجۇت بولىدۇ، شۇڭا تاۋار ئارقىلىقلا ساقلاپ قېلىنىدۇ. ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئۆزىنىڭ ساقلاپ



قېلىنىشى نەتىجىسىدە، قىممەت ئالدىن ساقلاپ قېلىنىدۇ. بۇ يەردە، ئىستېمال قىممىتى ئۆسۈپمۇ قالمايدۇ، ئېشىپمۇ قالمايدۇ. ئەكسىچە ئازىيىدۇ. لېكىن، ئۇنىڭ ئازىيىشى چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ - دە، ئۇ ساقلاپ قېلىنىدۇ. بۇ يەردە تاۋاردا ساقلانغان ئالدىن تۆلىنىدىغان قىممەتمۇ ئاشمايدۇ. لېكىن يېڭى ئەمگەككە — ئوبيېكتىپلاشقان ئەمگەك ۋە جانلىق ئەمگەككە كىرىدۇ.

ئەمدى مۇنداق غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىنىڭ قانداق دەرىجىدە ئىچىدە، ئادەتتىكى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى ۋە ئومۇمىيۈزلۈك مۇتلەق شەكىلدە بولغان تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى، يەنى كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىنى پەيدا قىلىدىغانلىقىنى، يەنە بىر جەھەتتىن، يەنە قانداق دەرىجە ئىچىدە بارلىق ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشقا ئورتاق بولىدىغانلىقى ھەمدە بۇ يەردە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا، بىر خىل ئالاھىدە شەكىلگە، بىر خىل ئالاھىدە ئىپادىلەش شەكلىگە ئىگە بولىدىغانلىقىنى تەكشۈرىمىز.

ئا • سىممىت بىر خىل بىمەنە قاراشنى ئوتتۇرىغا قويۇپ، زاپاس ساقلاش پەقەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتىكى ئالاھىدە ھادىسىدۇر، دەپ قارىغان.[15] ئەكسىچە، ھازىرقى زامان ئىقتىسادشۇناسلىرى، مەسىلەن، لالور زاپاس - كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ئازىيىپ بارىدۇ[37] دەپ كېسىپ ئېيتىدۇ. سىسموندى ھەتتا بۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر كەمتۈكلۈكى دەپ قارايدۇ.[38]

ئەمەلىيەتتە، زاپاسنىڭ ئۈچ خىل شەكلى: ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلى، شەخسىي ئىستېمال فوندى شەكلى، تاۋار زاپىسى

(15) 2 - توم سۆز بېشى.[36]

ياكى تاۋار كاپىتالى شەكلى بولىدۇ. گەرچە مۇتلەق مىقداردىن ئېيتقاندا، ئۈچ خىل شەكىلدىكى زاپاس تەڭلا ئاشالايدۇ، لېكىن، بىر خىل زاپاس، يەنە بىر خىل زاپاس ئاشقاندا، نىسپىي ھالدا ئازىيىدۇ.

ئۆز - ئۆزىدىن مەلۇمكى، ئىشلەپچىقىرىش بىۋاسىتە ھالدا ئۆز ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلىدىغان، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ناھايىتى ئاز بىر قىسمى ئالماشتۇرۇش ياكى سېتىش ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلىدىغان جايدا، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلار ھەممىسىدە تاۋار شەكلى قوللىنىلمايدىغان ياكى ناھايىتى ئاز قىسمىدا تاۋار شەكلى قوللىنىلىدىغان جايدىلا، تاۋار شەكلىدىكى زاپاس ياكى تاۋار زاپىسى بايلىقنىڭ پەقەت ناھايىتى ئاز، ناھايىتى كىچىك قىسمىنىلا تەشكىل قىلىدۇ. لېكىن ئىستېمال فوندى، بولۇپمۇ ھەقىقىي تۇرمۇش ۋاسىتىسى بولغان ئىستېمال فوندى، بۇ يەردە نىسپىي ھالدا ئېيتقاندا، ناھايىتى زور بولىدۇ. قەدىمكى دەۋرلەردىكى دېھقانلار ئىگىلىكىنىلا كۆرۈپ باقايلى، ئۇ يەرلەردە مەھسۇلاتنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى ئۆزىگە ئىگىدارلىق قىلغۇچىنىڭ قولىدا قالغاچقا، تاۋار زاپىسى شەكىللەندۈرمىگەن، بەلكى بىۋاسىتە ھالدا ئېھتىيات ئۈچۈن غەملەپ قويىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسى ياكى تۇرمۇش ۋاسىتىسىگە ئايلانغان. ئۇنىڭدا تاۋار زاپىسى شەكلى قوللىنىلمىغان، بەلكى دەل شۇنداق بولغاچقا ئا. سىمىتنىڭ قارىشىدىكى شۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساس قىلىنغان جەمئىيەتتە زاپاس ساقلاش بولمىغان. ئا. سىمىت زاپاسنىڭ شەكلىنى زاپاسنىڭ ئۆزى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن ھەمدە



جەمئىيەت ئەزەلدىن كۈندە تاپقىنىنى كۈندە يەپ بولغان ياكى ئەتىسى تەلىيىنى سىناپ كەلگەن، دەپ قارىغان.(16) بۇ بالىلارچە، كۈلكىلىك خاتا چۈشەنچىدۇر.

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدىكى زاپاس ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ياكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان ياكى ھېچبولمىغاندا ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىدا بولغان، دېمەك يوشۇرۇن ھالدا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان بولىدۇ. بىز يۇقىرىدا كۆرۈپ ئۆتتۇقكى، ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقىنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ، دېمەك كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى (ئۇ بۇرۇنقى بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرىغا قارىغاندا ئەمگەكتىكى تېخىمۇ راۋاجلاندۇرغان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى)نىڭ تەرەققىياتىغا

(16) زاپاسنىڭ ھاسىل قىلىنىشى ئا. سىمىت خىيال قىلغاندەك پەقەتلا مەھسۇلاتنىڭ تاۋارغا، ئىستېمال بۇيۇمى زاپىسىنىڭ تاۋار زاپىسىغا ئايلىنىشىدىن كېلىپ چىققان ئەمەس، ئۇنىڭ ئەكسىچە، بۇنداق ئۆزگىرىشى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئىقتىسادىدا ئۆز ئېھتىياجى ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىشتىن تاۋار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىگە ئۆتۈش ۋاقتىدا يۈز بېرىدىغان ناھايىتى كۈچلۈك كرىزىسلارغا سەۋەب بولىدۇ. مەسىلەن، ھىندىستاندا، تاكى يېقىنغىچە، يەنىلا «ھوسۇل مول بولغان يىللاردا سېتىلغاندا بەكمۇ ئاز پۇل بولىدىغان كۆپ مىقداردىكى ئاشلىقنى ئامبارغا بېسىپ قويۇش ئادىتى.» («جاۋاب. بېنگال ۋە ئورىسسادىكى ئاچارچىلىق. ئاۋام پالاتاسى 1867 - يىلى» 1 - بۆلۈم 230 -، 231 - بەتلەر 74 - نومۇرلۇق) ئامېرىكا جەنۇب - شىمال ئۇرۇشىنىڭ[39] تەسىرىگە ئۇچراپ، پاختا، جۇتقا بولغان ئېھتىياجلار ئۇشتۇمتۇت ئېشىپ، ھىندىستاندا نۇرغۇنلىغان شال ئېتىزلىرىنىڭ كۆلىمى ئازىيىپ، گۈرۈچ باھاسىنى ئاشۇرۇۋەتتى، شۇنىڭ ئۈچۈن شالكارلارنىڭ كونا گۈرۈچ زاپاسلىرىنى ھەدەپ سېتىۋېتىشىگە سەۋەب بولدى. بۇنىڭ ئۈستىگە 1864 - يىلىدىن 1866 - يىلىغىچە ئاۋستىرالىيىگە، ماداگاسكار قاتارلىق يەرلەرگە ناھايىتى كۆپ گۈرۈچ چىقىرىلدى. شۇڭا، 1866 - يىلىدىكى قاتتىق ئاچارچىلىقنى كەلتۈرۈپ چىقاردى. بۇ قاتتىق ئاچارچىلىقتا، پەقەت ئورىسسا ئۆلكىسىنىڭ ئۆزىدىلا بىر مىليون كىشى ھاياتىدىن ئايرىلدى. (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 174 -، 175 -، 213 -، 214- بەتلەر، ۋە 3- بۆلۈم «بىھاردىكى ئاچارچىلىق توغرىسىدىكى ھۆججەت» 32 -، 33 -بەتلەر، بۇ دوكلاتتا ئاچارچىلىق سەۋەبلىرىدىن بىرى كونا زاپاس گۈرۈچلەرنىڭ سىرتقا ئېقىپ كەتكەنلىكىدىنمۇ ئىدى، دەپ كۆرسىتىپ ئۆتۈلگەن.)[ II قولىيازمىدىن]

ئەگىشىپ، ئەنە شۇنداق ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ شەكلى بىراقلا تامامەن جەريانغا قوشۇلۇپ كىرىدۇ ھەمدە ئۇزاق ياكى بىر مەزگىل ئىچىدە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قايتا - قايتا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (ئۆي - ئىمارەت، ماشىنا قاتارلىقلار)نىڭ مىقدارى ئۈزلۈكسىز كۆپىيىدۇ، ھەمدە مۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ كۆپىيىشى ھەم ئەمگەكتىكى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ راۋاجلىنىشىنىڭ ئالدىنقى شەرتى، ھەم ئۇنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ. مۇنداق شەكىلدىكى بايلىقنىڭ مۇتلەق ھالدا كۆپىيىپ قالماي، بەلكى يەنە نىسپىي ھالدا كۆپىيىشىدەك پاكىت (1 - كىتاب، 23 - بابنىڭ 2 - پاراگرافىغا[40] قاراڭ) كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيىتىنى ناھايىتى چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇ. لېكىن، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ماددىي مەۋجۇدىيەت شەكلى، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بۇنداق ئەمگەك ۋاستىلىرىدىنلا تەركىب تېپىپ قالماي، بەلكى يەنە ھەرقايسى ئىش قوشۇش باسقۇچلىرىدىكى ئەمگەك ماتېرىياللىرى، شۇنىڭدەك قوشۇمچە ماتېرىياللاردىن تەركىب تاپىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ زورىيىشىغا، ئەمگەكتىكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ ھەمكارلىق ئىش تەقسىماتى، ماشىنا قاتارلىقلارنىڭ ئۆسۈشىگە ئەگىشىپ، كۈندىن - كۈنگە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرىۋاتقان خام ئەشيا، قوشۇمچە ماتېرىيال قاتارلىقلارنىڭ مىقدارىمۇ كۆپىيىدۇ. بۇ ئامىللار ئالدى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش سورۇنلىرىدا ئوبدان غەملەپ قويۇلۇشى شەرت. شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان زاپاسنىڭ كۆلىمى مۇتلەق زورىيىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى راۋان ھالدا داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن — مەيلى مۇنداق زاپاسنى



كۈندىن - كۈنگە يېڭىلىغىلى بولسۇن ياكى مەيلى مەلۇم مەزگىل ئىچىدە يېڭىلىغىلى بولسۇن — ھەمىشە ئىشلەپچىقىرىش سورۇنلىرىدا تېخىمۇ كۆپ خام ئەشيا قاتارلىقلارنى ئوبدان غەملەپ قويۇش، مەسىلەن، بىر كۈنلۈك ياكى بىر ھەپتىلىك سەرپىيات مىقدارىدىن ئارتۇق قىلىپ قويۇش كېرەك. جەرياننىڭ ئىزچىللىقى ئۇنىڭ تۇرلۇك شەرت - شارائىتلىرىنىڭ كۈندىن - كۈنگە بولۇۋاتقان سېتىۋېلىش ئىشلىرىدا يولۇقۇش مۇمكىن بولغان ئۈزۈلۈپ قېلىش توپەيلىدىن تەسىرگە ئۇچرىماسلىقىنى ھەم تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ كۈندىن - كۈنگە، ھەپتىدىن - ھەپتىگە يۆتكەپ سېتىلىشى، شۇ ئارقىلىق پەقەت قانۇنىيەتلىك بولمىغان ھالدا يەنە ئۇنىڭ تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى توپەيلىدىن تەسىرگە ئۇچرىماسلىقىنى تەلەپ قىلىدۇ. بىراق، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى روشەنكى، ئىنتايىن ئوخشاش بولمىغان كۆلەمدە، يوشۇرۇن ھالدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ياكى زاپاس شەكىللەندۈرىدۇ. مەسىلەن، يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچىنىڭ جەزمەن ئۈچ ئاي يېتكۈدەك پاختا ياكى كۆمۈر غەملىگىنى ياكى بىر ئاي يېتكۈدەكلا پاختا ياكى كۆمۈر غەملىگىنىنىڭ ناھايىتى زور پەرقى بولىدۇ. شۇنى كۆردۈقكى، بۇنداق زاپاس مۇتلەق كۆپەيگەن بولسىمۇ، لېكىن نىسپىي ھالدا ئازىيىدۇ.

بۇ ھال تۈرلۈك شارائىتلارغا باغلىق، ۋەھالەنكى، بارلىق شارائىت ماھىيەتتە زۆرۈر مىقداردىكى خام ئەشيا تەمىناتىغا تېخىمۇ تېز، تېخىمۇ قانۇنىيەتلىك، تېخىمۇ كاپالەتلىك بولغان ھالدا ئۈزلۈكسىز ئېرىشىش ئىمكانىيىتى يارىتىش، ئەمما ھېچقانداق ئۈزۈلۈپ قېلىش ئەھۋالىنى سادىر قىلماستىن باشقا نەرسە ئەمەس. بۇنداق شەرتلەر قانچە ھازىرلانمىغانسېرى، شۇ ئارقىلىق تەمىنات كاپالەتكە قانچە ئىگە بولمىغانسېرى، قانچە قانۇنىيەتلىك

بولمىغانسىرى، قانچە ئاستا بولغانسىرى، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ يوشۇرۇن قىسمى، يەنى ئىشلەپچىقارغۇچى قولىدىكى پىششىقلاپ ئىشلىنىشنى كۈتۈپ تۇرغان خام ئەشيا قاتارلىقلارنىڭ زاپىسى مۇقەررەر ھالدا شۇنچە كۆپىيىدۇ. بۇ شەرتلەر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىيات سەۋىيىسى بىلەن، دېمەك ئىجتىمائىي ئەمگەكتىكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ تەرەققىيات سەۋىيىسى بىلەن تەتۈر نىسبەت بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇنداق شەكىلدىكى زاپاسمۇ شۇنداق بولىدۇ.

بۇ يەردىكى زاپاسنىڭ ئازىيىشى بولۇپ ئىپادىلىنىش ھادىسىسى (مەسىلەن، لالۇرغا شۇنداق بولۇپ كۆرۈنگەن نەرسە)، قىسمەن ئېيتقاندا، تاۋار كاپىتال شەكلىدىكى زاپاسنىڭلا، يەنى ھەقىقىي تاۋار زاپىسىنىڭلا ئازىيىشىدۇر؛ دېمەك، ئوخشاش زاپاسنىڭ شەكلىنىڭ ئۆزگىرىشىدۇر. مەسىلەن، ئەگەر شۇ مەملىكەتتە ھەر كۈنى ئىشلەپچىقىرىلغان كۆمۈرنىڭ مىقدارىدىن ئالغاندا، كۆمۈر ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى ۋە ئىقتىدارى ناھايىتى زور بولسا، يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچىنىڭ كۆپ مىقداردا كۆمۈر زاپاسلىشى ھاجەتسىز بولىدۇ، شۇڭا ئۇ ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشىنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇشقا كاپالەتلىك قىلالايدۇ. كۆمۈر بىلەن تەمىنلەشنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە، كاپالەتلىك ئاساستا يېڭىلىنىشى بۇ زاپاسلىنىشنى ھاجەتسىز قىلىپ قويىدۇ. ئىككىنچىدىن، بىر جەرياندىكى مەھسۇلاتنىڭ قانداق سۈرئەت بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە يەنە بىر جەريانغا ئۆتۈشى قاتناش - ترانسپورت قوراللىرىنىڭ تەرەققىياتىغا باغلىق. بۇ جەھەتتە كىرا ھەققىنىڭ ئەرزان بولۇشى ناھايىتى زور رول ئوينايدۇ. مەسىلەن، كاندىن ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە يىپ



ئىگىرىش فابرىكىسىغا ئارقا - ئارقىلاپ كۆمۈر توشۇشقا توغرا كەلسە، ئۇنداقتا، بۇنىڭغا كېتىدىغان چىقىم بىرقەدەر ئەرزان بولغان ترانسپورت ئارقىلىق بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىت، بىرقەدەر زور مىقداردا كۆمۈر بىلەن تەمىنلەشكە كېتىدىغان چىقىمدىن كۆپ بولىدۇ. يۇقىرىدا تەكشۈرۈپ ئۆتكەن ئىككى خىل ئەھۋال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدە كۆرۈلىدۇ. ئۈچىنچىدىن، كرېدىت تۈزۈمىنىڭ تەرەققىياتىمۇ تەسىر كۆرسىتىدۇ. يىپ ئىگىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچى پاختا، كۆمۈر قاتارلىقلارنىڭ زاپىسىنىڭ يېڭىلىنىشىدا ئۆزىنىڭ يىپىنى بىۋاستە سېتىشقا تايانمىسا — كرېدىت تۈزۈمى قانچە تەرەققىي قىلسا، بۇنداق بىۋاستە تايىنىش شۇنچە ئاز بولىدۇ، — بەلگىلەنگەن كۆلەمدىكى ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىۋاتقان پاختا يىپ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ پاختا يىپ سېتىش جەھەتتىكى تاسادىپىي ئەھۋاللارنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىماسلىقىغا كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان مۇنداق زاپاسنىڭ نىسپىي مىقدارى بارغانسىرى ئاز بولىدۇ. تۆتىنچىدىن، بىرمۇنچىلىغان خام ئەشيا، يېرىم تەييار مەھسۇلات قاتارلىقلار ئۈچۈن ئۇزاقراق ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى كېتىدۇ، يېزا ئىگىلىكى تەمىن ئېتىدىغان ھەممە خام ئەشيا ئۈچۈن تېخىمۇ شۇنداق. شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۈزۈلدۈرۈپ قويماسلىق ئۈچۈن، يېڭى مەھسۇلات تېخى كونا مەھسۇلاتنىڭ ئورنىنى ئالمىغان پۈتكۈل مەزگىلدە، مۇئەييەن مىقداردا ئاشۇنداق خام ئەشيا، يېرىم تەييار مەھسۇلات زاپاسلاش كېرەك. ئەگەر سانائەت كاپىتالىستىنىڭ قولىدا مۇنداق زاپاس ئازايسا، ئۇنىڭ سودىگەرنىڭ قولىدىكى تاۋار زاپىسى شەكلىدە كۆپەيگەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن، ترانسپورت قوراللىرىنىڭ تەرەققىياتى پورتتا قويۇپ قويۇلغان پاختىنى تېزلىكتە لىۋىرپولدىن

مانچېستېرغا يۆتكەش ئىمكانىيىتىنى يارىتىپ بېرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، فابرىكا خوجايىنى ئېھتىياجىغا ئاساسەن، نىسبەتەن كىچىك كۆلەمدە ئۆزىنىڭ پاختا زاپىسىنى يىغىلايدۇ. بىراق تاۋار زاپىسى سۇپىتىدە لىۋېرپولدىكى سودىگەرنىڭ قېشىدا قويۇپ قويۇلغان پاختىنىڭ سان مىقدارى مۇناسىپ ھالدا ئاشىدۇ. شۇڭا، بۇ زاپاسنىڭ شەكلىنىڭلا ئۆزگىرىشىدۇر. ئەمما لالۇر قاتارلىقلار بۇ نۇقتىنى كۆرمىگەن. ۋەھالەنكى، ئىجتىمائىي كاپىتال سۇپىتىدە تەكشۈرگەندە، زاپاس شەكلىدىكى مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى ئەمدىلىكتە يەنىلا بۇرۇنقىغا ئوخشاش بولىدۇ. بىر مەملىكەتتىن ئېيتقاندا، بۇنىڭ ئۈچۈن بىر يىل يەتكۈدەك زاپاس غەملەپ قويۇش شەرت دېسەك، بۇنداق زاپاس ترانسپورت قوراللىرىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ئازىيىدۇ. ئەگەر زور تۈركۈمدىكى پاراخوتلار، يەلكەنلىك كېمىلەر ئامېرىكا بىلەن ئەنگلىيە ئوتتۇرىسىدا قاتناپ تۇرسا، ئەنگلىيىنىڭ پاختا زاپىسىنىڭ يېڭىلىنىش پۇرسىتى كۆپىيىدۇ، شۇڭا ئەنگلىيىنىڭ ئىچىدە ساقلىنىش شەرت بولغان پاختىنىڭ ئوتتۇرىچە زاپاس مىقدارى ئازىيىدۇ. دۇنيا بازىرىنىڭ تەرەققىي قىلىشى، ئوخشاش تۈردىكى مەھسۇلاتنىڭ تەمىنلەش مەنبەسىنىڭ كۆپىيىشى ئوخشاش نەتىجىنى پەيدا قىلىدۇ. ماددىي بۇيۇملار ئوخشاش بولمىغان دۆلەتلەردىن ۋە ئوخشاش بولمىغان مەزگىللەردە تۈركۈملەپ توشۇپ كېلىنىدۇ.

## 2 . تاۋارنىڭ ھەقىقىي زاپىسى

شۇنى بىلدۇقكى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا، تاۋار مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي شەكلىگە ئايلىنىدۇ، ئەمما كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش كەڭلىك ۋە چوڭقۇرلۇق جەھەتتىن



قانچە تەرەققىي قىلغانسېرى، ئەھۋال بارغانسېرى شۇنداق بولىدۇ. شۇڭا، مەيلى بۇرۇنقى ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇللىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا بولسۇن ياكى تەرەققىيات سەۋىيىسى بىرقەدەر تۆۋەن بولغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بىلەن سېلىشتۇرغاندا بولسۇن، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى ئوخشاش بولمىغان تەقدىردىمۇ، مەھسۇلاتنىڭ سېلىشتۇرغىلى بولمايدىغان كۆپ قىسمى تاۋار سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. لېكىن، ھەرقانداق تاۋار، — دېمەك ھەرقانداق تاۋار كاپىتال، ئۇلار تاۋاردىنلا ئىبارەت، بىراق تاۋار قىممىتىنىڭ مەۋجۇدىيەت شەكلىدىكى تاۋار بولىدۇ — ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن بىۋاسىتە ھالدا ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ياكى خۇسۇسىي ئىستېمالغا كىرمىگەنلا بولسا، بۇ ئارىلىقتا بازاردا تۇرغان بولسا، ئۇ تاۋار زاپىسىنىڭ ئامىلى بولىدۇ. شۇڭا، تاۋار زاپىسىنىڭ ئۆزى (يەنى مەھسۇلاتنىڭ تاۋار شەكلىدىكى مۇستەقىللىقى ۋە مۇقىم بولۇشى) ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدىمۇ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ زورىيىدۇ. بىز بىلىپ بولدۇقكى، بۇ پەقەت زاپاس شەكلىدىكى ئۆزگىرىش، مۇنداقچە ئېيتقاندا، بۇ تەرەپتە كاپىتال شەكلىدىكى زاپاسنىڭ كۆپىيىشى ئۇ تەرەپتە، ئۇنىڭ بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ۋە ئىستېمال زاپىسى شەكلىدە ئازايغانلىقىدىن بولىدۇ. بۇ پەقەت زاپاسنىڭ ئىجتىمائىي شەكلىنىڭلا ئۆزگىرىشىدۇر. ئەگەر تاۋار زاپىسىنى ئىجتىمائىي ئومۇمىي مەھسۇلات بىلەن سېلىشتۇرىدىغان بولساق، ئۇنىڭ نىسپىي مىقدارى ئېشىپ قالماي، ئۇنىڭ مۇتلەق مىقدارىمۇ بىرلا ۋاقىتتا ئاشىدۇ، ئۇنداقتا، ئومۇمىي مەھسۇلات مىقدارى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ئاشقان بولىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى بارغانسېرى كىچىك دەرىجىدە، مەھسۇلاتقا بولغان بىۋاستە ئېھتىياجغا باغلىق بولسا، بارغانسېرى زور دەرىجىدە ئايرىم كاپىتالىست تەسەررۇپ قىلىدىغان كاپىتالنىڭ مىقدارىغا، ئۇنىڭ ئۆز كاپىتالىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ئارزۇسى ۋە ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىشىغا ۋە ئۈزلۈكسىز كېڭىيىۋاتقان زۆرۈرىيەتكە باغلىق بولىدۇ. شۇڭا، ھەربىر ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا تاۋار سۈپىتىدە بازاردا پەيدا بولىدىغان ياكى سېتىش يوللىرىنى ئىزدەۋاتقان مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى مۇقەررەر ھالدا ئاشىدۇ. بىرقەدەر ئۇزاق ياكى بىرقەدەر قىسقا مەزگىلدە تاۋارنىڭ كاپىتال شەكلىگە مۇقىملىشىپ قالغان كاپىتالنىڭ مىقدارىمۇ ئاشىدۇ. شۇڭا، تاۋار زاپىسىمۇ كۆپىيىدۇ.

ئاخىرىدا، جەمئىيەتتىكى مۇتلەق كۆپ ساندىكى ئادەم ياللانما ئىشچى بولۇپ كېتىدۇ، ئۇلار كۈندە تاپقىنىنى كۈندە يەپ ياشايدۇ، ئۇلار ھەپتە بويىچە ئىش ھەققى ئالىدۇ، ئەمما كۈنگە بۆلۈپ خەجلەيدۇ، شۇڭا ئۇلار چوقۇم زاپاس بولغۇدەك تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى تېپىشى كېرەك. مۇنداق زاپاسنىڭ يەككە ئامىلىنىڭ سەييارلىك خۇسۇسىيىتى قانچە زور بولسۇن، زاپاسنىڭ باشتىن - ئاخىر سەييارە ھالەتتە تۇرۇشىغا قولاي بولسۇن ئۈچۈن، ئۇنىڭ بىر قىسمى ھەمىشە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە توختىتىپ تۇرۇلىدۇ.

بۇ ئامىللارنىڭ ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شەكلى ۋە ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروت جەريانى ئۆز بېشىدىن كەچۈرۈشى زۆرۈر بولغان شەكىل ئۆزگىرىشىنى كېلىش مەنبەسى قىلىدۇ.

تاۋار زاپىسىنىڭ ئىجتىمائىي شەكلىنىڭ قانداق بولۇشىدىن



قەتئىينەزەر، مۇنداق زاپاسنى ساقلاش ئۈچۈن دائىم خىراجەت كېتىدۇ: مەھسۇلات ساقلايدىغان ئۆي - ئىمارەتلەر، قاچىلار قاتارلىقلار لازىم بولىدۇ؛ يەنە مەھسۇلاتنىڭ خاراكتېرىگە ئاساسەن، تۈرلۈك زىيانلىق تەسىرلەردىن ساقلىنىش ئۈچۈن، ئازدۇر - كۆپتۇر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سەرپ قىلىش زۆرۈر بولىدۇ. زاپاس قانچە ئىجتىمائىي ھالدا مەركەزلەشسە، بۇنداق خىراجەتلەر نىسپىي ھالدا شۇنچە ئاز بولىدۇ. بۇ چىقىملار ھەمىشە ئوبيېكتىپلىشىش شەكلىدىكى ياكى جانلىق شەكلىدىكى ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ بىر قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ — شۇڭا، كاپىتالىستىك شەكىل جەھەتتە، بۇ چىقىملار كاپىتالنىڭ چىقىمى بولىدۇ، — ئۇلار مەھسۇلاتنىڭ ئۆزىنى شەكىللەندۈرۈشكە كىرگۈزۈلمەيدۇ، شۇڭا ئۇ مەھسۇلاتنىڭ بىر خىل تۇتۇۋېلىنىغان قىسمى بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتى بولۇشى زۆرۈر بولىدۇ. ئۇلار ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلارنى ساقلاش خىراجىتى، مەيلى ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلار پەقەتلا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىجتىمائىي شەكلى، يەنى تاۋار شەكلى ۋە ئۇنىڭ زۆرۈر شەكلىنىڭ ئايلىنىشىدىن تاۋار زاپىسى بولىدىغان ئامىللار بولسۇن ياكى مەيلى بىز تاۋار زاپىسىنى پەقەت جەمئىيەتكە ئورتاق بولغان بارلىق تاۋار زاپىسىنىڭ بىر خىل ئالاھىدە شەكلى دەپ قارايلى؛ ئۇلار ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلارنى ساقلاش خىراجىتى بولىدۇ، مەھسۇلات زاپىسىنى **تاۋارنىڭ** ساقلاش شەكلىدىن ئىبارەت ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ بولغان مۇنداق مەھسۇلات زاپىسى شەكلىگە ئىگە قىلمىغان تەقدىردىمۇ.

ئەمدى بۇ چىقىملار قانچىلىك دەرىجىدە تاۋارنىڭ قىممىتىگە كىرىدۇ؟ دەپ سورايمىز.

ئەگەر كاپىتالىست ئۆزى بۇرۇنلا ئىشلەپچىقىرىش

ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەككە ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالنى مەھسۇلاتقا، مەلۇم مىقداردىكى نەق، سېتىلىشنى كۈتۈپ تۇرغان تاۋارغا ئايلاندۇرغان ھەم بۇ تاۋارلارنى ئىسكىلاتقا دۆۋىلەپ قويۇپ ساتمىغان بولسا، ئۇنداقتا، بۇ مەزگىلدە يالغۇز ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانى توختاپ قالماي، بۇ زاپاسلارنى ساقلاش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئۆي - ئىمارەتلەر، ئۈستىلىمە ئەمگەك قاتارلىق جەھەتلەردىكى چىقىملارمۇ بىۋاستە زىيانلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئەگەر شۇ كاپىتالىست مېنىڭ تاۋارلىرىم ئالتە ئاي ساقلاپمۇ سېتىلمىغان بولسا، بۇ ئالتە ئايدا مۇشۇ تاۋارلارنى ساقلاش ئۈچۈن، مېنىڭ شۇنچىۋالا كاپىتالىم بىكار تۇرۇپلا قالماي، بەلكى مېنى يەنە X مىقداردا غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش خىراجەتلىرىمنى سەرپ قىلغىلى سالىدۇ دېسە، ئۇنداقتا، ئاخىرىدا سېتىۋالغۇچى ئۇنى مەسخىرە قىلىدۇ. سېتىۋالغۇچى: بۇ ئۆزىڭىزنىڭ شورى! سىزدىن باشقا يەنە بىر ساتقۇچىنىڭ تاۋارلىرى ئۇلۇشكۈن ئەمدىلا ئىشلەپچىقىرىلغاندى. سىزنىڭ تاۋارلىرىڭىز كونا مالغا ئايلىنىپ قالغان، شۇنچە ئۇزاق ساقلانغاچقا، ئاز - تولا بۇزۇلۇپ قېلىشتىن خالىي بولالمايسىز. شۇڭا، سىز رەقىبىڭىزدىن ئەرزانراق سېتىشىڭىز كېرەك، دەيدۇ. — مەيلى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنىڭ ئەمەلىي ئىشلەپچىقارغۇچىسى بولسۇن ياكى تاۋارنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىسى بولسۇن، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئەمەلىيەتتە پەقەت تاۋارنىڭ ئەمەلىي ئىشلەپچىقارغۇچىسىنىڭ ۋەكىلى بولسۇن، تاۋارنىڭ تۇرمۇش شەرتىنى قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشى شەرت. ئۇنىڭ ماددىي مەھسۇلاتلارنى تاۋار شەكلىدە مۇقىملاشتۇرۇپ قويۇپ غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىنى چىقىم قىلغان بولسا، بۇ ئۇنىڭ



ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي تەۋەككۈلچىلىكى بولۇپ، تاۋارنىڭ سېتىۋالغۇچىسى بىلەن مۇناسىۋەتسىز. سېتىۋالغۇچى ئۇنىڭ تاۋارلىرىنىڭ ئوبوروت ۋاقتى ئۈچۈن چىقىم تۆلىمەيدۇ. رېئال ياكى تەسەۋۋۇردىكى قىممەت ئىنقىلابى پارتلىغان چاغدا، كاپىتالىست غەرەزلىك ھالدا ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى بازاردىن چىقىرىۋالىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا، ئۇ ھېلىقى ئۈستىلەپ چىقىم قىلغان غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتىنى قايتۇرۇۋالالىشى ياكى قايتۇرۇۋالالماسلىقى شۇنداق قىممەت ئىنقىلابىنىڭ كۆرۈلگەن - كۆرۈلمىگەنلىكىگە باغلىق، ئۇنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىك پۇرسەتپەرەسلىك قىلالىغان - قىلالمىغانلىقىغا باغلىق. لېكىن قىممەت ئىنقىلابى ئۇنىڭ غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئاقىۋەت ئەمەس. شۇڭا، زاپاسنىڭ شەكىللىنىشى ئوبوروتنىڭ توختاپ قېلىشى بولسا، بۇنىڭدىن كۆرۈلگەن چىقىملار قىممەتنى تاۋارغا چاپلىيالمايدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئوبوروت ساھەسىدىكى توختاپ قېلىش بولمىسا، كاپىتالنىڭ تاۋار شەكلىدىكى ئۇزاق ياكى قىسقا ۋاقىتلىق توختاپ قېلىشى بولمىسا، زاپاس بولمايدۇ؛ مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئوبوروتنىڭ توختاپ قېلىشى بولمىسا، زاپاس بولمايدۇ، خۇددى پۇل تەييارلىق فوندى بولمىسا، پۇلنىڭ ئوبوروتى بولمىغانغا ئوخشاش. شۇڭا، تاۋار زاپىسى بولمىسا، تاۋار ئوبوروتىمۇ بولمايدۇ. ئەگەر مۇنداق زۆرۈرلۈك كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، $W' - G'$ دا كۆرۈلمەيدۇ؛ ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، $G - W$ دە كۆرۈلىدۇ، ئۇنىڭ تاۋار كاپىتالىدا كۆرۈلمەيدۇ، ئەمما ئۇنىڭ ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئۇنىڭ ئىشچىلىرى ئۈچۈن تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستنىڭ تاۋار كاپىتالىدا كۆرۈلىدۇ.

مەيلى زاپاسنىڭ شەكىللىنىشى ئىختىيارىي بولسۇن ياكى ئىختىيارىي بولمىسۇن، دېمەك، مەيلى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى زاپاسنى غەرەزلىك ھالدا ساقلىسۇن ياكى ئوبوروت جەريانىنىڭ ئۆزىنىڭ ھالىتى تاۋارنىڭ سېتىلىشىغا توسقۇنلۇق قىلىپ، ئۇنىڭ تاۋارلىرىنى زاپاسقا ئايلاندۇرسۇن، مەسىلىنىڭ خاراكتېرىدە ئۆزگىرىش بولغاندەك بولمايدۇ. بىراق، ئىختىيارىي ھالدىكى زاپاس بىلەن ئىختىيارىي ھالدا بولمىغان زاپاسنىڭ پەرقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇش بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن پايدىلىق. ئىختىيارىي ھالدا بولمىغان زاپاسنى ئوبوروتنىڭ توختاپ قېلىشى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر ئىش بولىدۇ، ئەمما مۇنداق توختاپ قېلىشنى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى بىلەلمەيدۇ، ئۇ ئۇنىڭ ئىرادىسىگە خىلاپ بولىدۇ. ئىختىيارىي ھالدىكى زاپاسنىڭ ئالاھىدىلىكى نېمە؟ بۇرۇنقىغا ئوخشاش، ساتقۇچى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى قولدىن ئىمكانقەدەر تېز چىقىرىشقا تىرىشىدۇ. ئۇ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە مەھسۇلاتىنى تاۋار قاتارىدا كوچا - كوچىدا توۋلاپ يۈرۈپ ساتىدۇ. ئەگەر ئۇ مەھسۇلاتنى ساتماي تۇرۇۋالسا، بۇ مەھسۇلاتلارمۇ پەقەت تاۋار زاپىسىنىڭ رېئال بولمىغان، ئەمما ئېھتىمالغا يېقىن بولغان ئامىلى بولىدۇ. ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، تاۋارنىڭ ئۆزى يەنىلا پەقەت تاۋارنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ئۈستىگە ئالغۇچىسى بولىدۇ، ھەممە تاۋار شەكلىنى تاشلاپ، پۇل شەكلىنى ئالغاندىلا، ئاندىن ئاشۇ ئۈستىگە ئالغۇچىنىڭ رولىنى ئوينايدۇ.

تاۋار زاپىسىنىڭ مۇئەييەن مىقدارى بولۇشى شەرت، شۇندىلا مۇئەييەن مەزگىلدە ئېھتىياج مىقدارىنى قاندۇرالايدۇ. بۇ يەردە سېتىۋالغۇچىلار دائىرىسىنىڭ ئۈزلۈكسىز كېڭىيىشىنى قوشۇپ ھېسابلاش كېرەك. مەسىلەن، بىر كۈنلۈك ئېھتىياجنى



قاندۇرۇش ئۈچۈن، بازاردىكى تاۋارنىڭ بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە تاۋار شەكلىنى ساقلاپ قېلىشى شەرت، يەنە بىر قىسمى ئوبوروت بولۇپ، پۇلغا ئايلىنىشى شەرت. باشقا قىسمى ئوبوروت بولۇۋاتقاندا، توختاپ قالغان قىسمى خۇددى زاپاسنىڭ مىقدارى ئازايغانغا ئوخشاش ئازىيىدۇ تاكى ئاخىرىدا سېتىۋېتىلىدۇ. شۇڭا، بۇ يەردە تاۋارنىڭ توختاپ قېلىشى تاۋارنىڭ سېتىلىشىنىڭ زۆرۈر شەرتى دەپ قارىلىدۇ. ئىككىنچىدىن، زاپاسنىڭ مىقدارى ئوتتۇرىچە سېتىش مىقدارىدىن ياكى ئوتتۇرىچە ئېھتىياج مىقدارىدىن زور بولۇشى كېرەك. بۇنداق بولمايدىكەن، بۇ ئوتتۇرىچە مىقداردىن ئېشىپ كەتكەن ئېھتىياجنى قاندۇرغىلى بولمايدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، زاپاس ئۈزلۈكسىز خوراپ تۇرىدىغان بولغاچقا، دائىم يېڭىلاپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. مۇنداق يېڭىلاش تېگى - تەكتىدىن ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ئارقىلىقلا، تاۋار بىلەن تەمىنلەش ئارقىلىقلا ئىشقا ئاشىدۇ. بۇ تاۋارلار چەت ئەلدىن كەلگەن بولسۇن - بولمىسۇن مەسىلە بىلەن مۇناسىۋەتسىز. يېڭىلاش تاۋارنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈن كېرەك بولغان ۋاقىت بويىچە يۆتكىلىپ تۇرىدۇ. بۇ مەزگىلدە، تاۋارنىڭ زاپىسى يېتەرلىك بولۇشى شەرت. تاۋارنىڭ ئەسلىدىكى ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىدا تۇرماي، بەلكى چوڭ سودىگەرلەرنىڭ قولىدىن پارچە ساتقۇچى سودىگەرلەرنىڭ تۈرلۈك ئىسكىلاتلىرىغا بېرىپ توختىشى ئۆزگەرتىلگەن ھادىسىدىنلا ئىبارەت، ئۇ ئىشنىڭ ئۆزىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. جەمئىيەتنىڭ نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ياكى خۇسۇسىي ئىستېمالغا كىرمىسىلا، كاپىتالنىڭ بىر قىسمى يەنىلا تاۋار زاپىسىنىڭ شەكلىدە بولىدۇ. ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئۆزىنى ئىشلەپچىقىرىشقا بىۋاستە تايىنىۋالمايدىغان قىلىپ، ئۆزىنىڭ بىر

تۇركۇم كونا خېرىدارلىرىنىڭ بولۇشىغا كاپالەتلىك قىلىش ئۈچۈن، ھەمىشە ئوتتۇرىچە ئېھتىياجىغا ئۇيغۇن كېلىدىغان بىر تۇركۇم مالنى ساقلاپ تۇرۇشنى ئويلايدۇ. سېتىۋېلىش مەزگىلى ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىگە ماس كېلىدۇ، تاۋار ئۆزى ئوخشاش خىلدىكى يېڭى تاۋارلارنىڭ ئورنىغا دەسسەشتىن بۇرۇن، ئۇزاق ياكى قىسقا بىر ۋاقىت ئىچىدە زاپاس شەكىللەندۇرىدۇ. مۇشۇنداق زاپاس بولغانلىقى ئۈچۈنلا، ئوبوروت جەريانى، دېمەك ئوبوروت جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشقانلىقى ئۈچۈنلا كاپالەتكە ئىگە بولىدۇ.

شۇنى ئەستە تۇتۇش كېرەككى، W نىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىسىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، W′ — G′ پۈتكەن بولىدۇ، گەرچە W يەنىلا بازاردا بولغان بولسىمۇ. ئەگەر ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى ئاخىرقى ئىستېمالچىغا سېتىپ بېرىشتىن بۇرۇن ئىسكىلاتتا ساقلاپ تۇرماقچى بولسا، ئۇ چوقۇم ئىككىلەمچى تاۋارنى ھەرىكەت قىلغۇزۇشى، بىر قېتىمدا تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىسى، يەنە بىر قېتىمدا سودىگەر بولۇشى كېرەك. تاۋارنىڭ ئۆزىدىن ئېيتقاندا، ــمەيلى ئايرىم تاۋاردىن ئېيتايلى ياكى مەيلى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىدىن ئېيتايلى، —— زاپاسنىڭ چىقىملىرىنى مەيلى ئىشلەپچىقارغۇچى ئۈستىگە ئالسۇن ياكى A دىن Z غىچە بولغان بىر قاتار سودىگەرلەر ئۈستىگە ئالسۇن، ئەھۋالدا ئۆزگىرىش بولمايدۇ.

گەرچە، تاۋار زاپىسى زاپاس قىلىنغان تاۋارنىڭ شەكلىدىن باشقا نەرسە بولمىسىمۇ، مۇنداق زاپاس مۇئەييەن كۆلەمدىكى ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ئەگەر تاۋار زاپىسى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرمىسا، ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى (يوشۇرۇن ئىشلەپچىقىرىش فوندى) سۈپىتىدە ياكى ئىستېمال فوندى



سۈپىتىدە (ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنىڭ زاپاس ساقلىنىشى سۈپىتىدە) مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، شۇڭا، مۇنداق زاپاسنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن لازىم بولىدىغان خىراجەتلەر، يەنى زاپاسنىڭ شەكىللىنىش خىراجەتلىرى ھەم بۇ جەھەتتىكى ئوبيېكتىپلاشقان ئەمگەك ياكى جانلىق ئەمگەككە ئىشلىتىلىدۇ، بىراق بۇ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش فوندى ياكى ئىجتىمائىي ئىستېمال فوندىنىڭ ساقلاپ قېلىش خىراجەتلىرىنىڭ بىر خىل ئۆزگەرگەن شەكلى بولىدۇ. بۇنىڭدىن ھاسىل بولغان تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆسۈشى پەقەت مۇنداق خىراجەتلەرنى نىسبەت بويىچە ئوخشاش بولمىغان تاۋارلارغا تەقسىم قىلىدۇ، چۈنكى بۇنداق خىراجەتلەر ئوخشاش بولمىغان تاۋارلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئوخشاش بولمايدۇ. گەرچە ئۇ ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەرتلىرىنىڭ بىرى بولسىمۇ، زاپاس شەكىللىنىشىنىڭ خىراجەتلىرى يەنىلا ئىجتىمائىي بايلىقنىڭ تۈتۈۋېلىنىشى بولىدۇ.

پەقەت تاۋار زاپىسى تاۋار ئوبوروتىنىڭ شەرتى بولغان، ھەتتا تاۋار ئوبوروتىدا مۇقەررەر ھالدا بارلىققا كېلىشىنىڭ شەكلى بولغاندىلا، دېمەك، مۇشۇنداق يۈزەكى توختاپ قېلىش ئوبوروتنىڭ ئۆزىنىڭ شەكلى بولغاندىلا، خۇددى پۇل تەييارلىق فوندىنىڭ شەكىللىنىشى پۇل ئوبوروتىنىڭ شەرتلىرىنىڭ بىرى بولغانغا ئوخشاش بولغاندىلا، مۇنداق توختاپ قېلىش ئاندىن نورمال بولىدۇ. ئەكسىچە، مۇبادا ئوبوروت كۆلچىكىدىكى تاۋار ئارقىسىدىن قوزغىلىپ كەلگەن ئىشلەپچىقىرىش دولقۇنىغا يول بەرمەي، كۆلچەكتىكى سۇنى تاشتۇرۇۋەتسە، تاۋار زاپىسى ئوبوروتنىڭ توختاپ قېلىشى سەۋەبىدىن زورىيىدۇ، خۇددى پۇل ئوبوروتى توختاپ قالغاندا ساقلاۋاتقان پۇل كۆپەيگەنگە ئوخشاش.

بۇ يەردە مۇنداق توختاپ قېلىش مەيلى سانائەت كاپىتالىستىنىڭ ئىسكىلاتىدا كۆرۈلسۇن ياكى سودىگەرنىڭ دۇكىنىدا كۆرۈلسۇن، ئەھۋال ئوخشاش بولىدۇ. بۇ چاغدا تاۋار زاپىسى ئۈزلۈكسىز سېتىشنىڭ شەرتى بولماستىن، بەلكى تاۋارنىڭ سېتىلماي قالغانلىقىنىڭ نەتىجىسى بولىدۇ. خىراجەتلەر يەنىلا ئوخشاش بولىدۇ، ئەمما ئۇ ئەمدىلىكتە تامامەن شەكىلدىن پەيدا بولىدۇ، دېمەك تاۋارنى پۇلغا ئايلاندۇرۇش زۆرۈرىيىتىدىن كۆرۈلىدۇ ھەمدە مۇشۇنداق فورماتىك ئۆزگىرىشتە قىيىنچىلىق پەيدا بولۇش سەۋەبىدىن كۆرۈلىدۇ، شۇڭا ئۇ تاۋار قىممىتىگە كىرمەيدۇ، بەلكى قىممەت ئەمەلگە ئاشقاندىكى تۇتۇۋېلىش، يەنى قىممەت زىيىنى بولىدۇ. چۈنكى زاپاسنىڭ نورمال شەكلى بىلەن نورمال بولمىغان شەكلىنى شەكىل جەھەتتىن پەرقلەندۈرگىلى بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەر ئىككىلىسى ئوبوروتنىڭ توختاپ قېلىشىدۇر، شۇڭا بۇ ئەھۋاللار ئۆزئارا ئارىلىشىپ كېتىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىشلەپچىقارغۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، گەرچە ئۇنىڭ سودىگەرلەرنىڭ قولىغا ئۆتۈپ بولغان تاۋارلىرىنىڭ ئوبوروتىدا توختاپ قېلىش ئەھۋالى كۆرۈلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ ئوبوروت جەريانى يەنىلا راۋان بولىدۇ. شۇڭا، بۇ ھادىسىلەر ئىشلەپچىقارغۇچى بولغان مۇئامىلىدارنىڭ ئۆزىنى تېخىمۇ قايمۇقتۇرۇپ قويىدۇ. ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش بىلەن ئىستېمالنىڭ كۆلىمى زورايسا، باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، تاۋار زاپىسىنىڭ كۆلىمىمۇ زورىيىدۇ. تاۋار زاپىسى ئوخشاش سۈرئەت بىلەن يېڭىلىنىدۇ ۋە ھەزىم قىلىنىدۇ، لېكىن ئۇنىڭ كۆلىمى تېخىمۇ زور بولىدۇ. شۇڭا، تاۋار زاپىسىنىڭ كۆلىمى ئوبوروتنىڭ توختاپ قېلىشى تۈپەيلىدىن زورىيىش ھادىسىسى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كېڭەيگەنلىكىنىڭ



ئالامىتى دەپ خاتا قارىلىدۇ، بولۇپمۇ رېئال ھەرىكەت، كرېدىت تۈزۈمىنىڭ تەرەققىي قىلىشى تۈپەيلىدىن، سىرلىق بولۇپ قالغاندا تېخىمۇ شۇنداق بولىدۇ.

زاپاس شەكىللىنىشىنىڭ خىراجەتلىرى مۇنۇلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ: 1. مەھسۇلات ئومۇمىي مىقدارىنىڭ ئازىيىپ زىيان بولۇشى (مەسىلەن، ئۇننى زاپاس ساقلىغاندا شۇنداق بولىدۇ)؛ 2. سۈپىتى بۇزۇلۇپ ئۆزگىرىپ قېلىشى؛ 3. زاپاسنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئوبيېكتىپلاشقان ئەمگەك ۋە جانلىق ئەمگەك.

## Ⅲ. ترانسپورت چىقىملىرى

بۇ يەردە بىز ئوبوروت چىقىملىرىنىڭ بارلىق تەپسىلىي ھېسابلىرىنى، مەسىلەن، ئوراپ قاچىلاش، تۈرلەرگە ئايرىش قاتارلىقلارنى تەكشۈرۈشىمىز ھاجەتسىز. ئومۇمىي قانۇنىيەت مۇنداق: **پەقەت تاۋارنىڭ شەكلىنىڭ ئايلىنىشى تۈپەيلىدىنلا كۆرۈلىدىغان بارلىق ئوبوروت چىقىملىرى قىممەتنى تاۋارغا ئۈستىلەپ قوشمايدۇ**. بۇ پەقەت قىممەتنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ياكى قىممەتنىڭ بىر خىل شەكىلدىن يەنە بىر خىل شەكىلگە ئۆتۈشى ئۈچۈن لازىم بولىدىغان چىقىملاردۇر. مۇنداق چىقىملارغا سېلىنغان كاپىتال (جۈملىدىن ئۇنىڭ ئىلكىدىكى ئەمگەك) كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتىكى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىدۇر. بۇنداق چىقىملارنى قوشۇمچە قىممەتتىن تولۇقلاش شەرت، پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپىدىن ئېيتقاندا، ئۇ قوشۇمچە قىممەت ياكى قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ بىر خىل ھالدىكى تۇتۇۋېلىنىشىدۇر، خۇددى ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا،

تۇرمۇش ۋاستىلىرى سېتىۋېلىش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىت زىيان بولغان ۋاقىت بولغانلىغا ئوخشاش. لېكىن، ترانسپورت چىقىملىرى ناھايىتى مۇھىم رول ئوينايدۇ. شۇڭا، بۇ يەردە قىسقىچە تەكشۈرۈپ ئۆتۈش زۆرۈر.

ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ماددىي ئۆزگىرىشى كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ۋە مۇنداق ئايلىنىشنى تەشكىل قىلىدىغان بىر باسقۇچتىكى تاۋارنىڭ فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشى ئارقىلىق ئىشقا ئاشىدۇ. مۇنداق ماددىي ئۆزگىرىش مەھسۇلاتتىن سورۇن ئۆزگىرىشى ھاسىل قىلىشنى، يەنى مەھسۇلاتنىڭ بىر جايدىن يەنە بىر جايغا ئەمەلىي توشۇلۇشنى تەلەپ قىلالايدۇ. لېكىن تاۋارنىڭ فىزىكىلىق ھەرىكىتى بولمىسىمۇ، تاۋار ئوبوروت بولىۋېرىدۇ؛ تاۋارنىڭ ئوبوروتى بولمىسىمۇ، ھەتتا بىۋاستە ھالدىكى مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش بولمىسىمۇ، تاۋار توشۇلىۋېرىدۇ. A كىشى B كىشىگە سېتىپ بەرگەن ئۆي تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت بولغان، لېكىن ئۇ ئورنىدىن يۆتكەلمىگەن. پاختا، چۆيۈن قاتارلىقلار يۆتكەشكە بولىدىغان تاۋار قىممەتتۇر، نۇرغۇن ئوبوروت جەريانلىرىدىن ئۆتۈپ، پۇرسەتپەرەسلەر تەرىپىدىن قايتا - قايتا سېتىلغان ۋە سېتىۋېلىنغان بولسىمۇ، يەنىلا ئەسلىدىكى مال سارىيىدا تۇرىۋېرىدۇ.[17] بۇ يەردە ئەمەلىي ھەرىكەت قىلىدىغىنى بۇيۇمنىڭ ئۆزى ئەمەس، بەلكى بۇيۇمنىڭ ئىگىدارلىق ھوقۇق گۇۋاھنامىسى. يەنە بىر تەرەپتىن، مەسىلەن، ئىنكلار[31] دۆلىتىدە گەرچە ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلار تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنمىسىمۇ ياكى مالنى مالغا ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق تەقسىم قىلىنمىسىمۇ، لېكىن ترانسپورتچىلىق ناھايىتى

(17) شتورىخ مۇنداق ئوبوروتنى ساختا ئوبوروت دەپ ئاتايدۇ.



زور رول ئوينايدۇ.

شۇڭا، گەرچە ترانسپورتچىلىق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا، ئوبوروت چىقىملىرىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان سەۋەب بولۇپ ئىپادىلەنسىمۇ، لېكىن مۇنداق ئالاھىدە ئىپادىلىنىش شەكلى ئىشنىڭ ماھىيىتىنى ئۆزگەرتمەيدۇ.

مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ترانسپورت تۈپەيلىدىن ئېشىپ كەتمەيدۇ. مەھسۇلاتنىڭ تەبىئىي خۇسۇسىيىتىدە ترانسپورت تۈپەيلىدىن كۆرۈلگەن ئۆزگىرىش بىرقانچە مۇستەسنالارنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئالدىن كۆزلەنگەن ئۈنۈم بولماستىن، بەلكى ساقلانغىلى بولمايدىغان بىر خىل بالايىئاپەت بولىدۇ. لېكىن، بۇيۇمنىڭ ئىستېمال قىممىتى پەقەت بۇيۇمنىڭ ئىستېمال قىلىنىش جەريانىدىلا ئەمەلگە ئاشىدۇ، ئەمما بۇيۇمنىڭ ئىستېمال قىلىنىشى بۇيۇمنىڭ ئورنىنىڭ يۆتكىلىشىنى زۆرۈرلۈككە ئايلاندۇرىدۇ، دېمەك ترانسپورتچىلىقنىڭ ئۈستىلمە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى زۆرۈرلۈككە ئايلاندۇرىدۇ. شۇڭا، ترانسپورتچىلىققا سېلىنغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى قىممەتنى قىسمەن ھالدا ترانسپورت قورالىنىڭ قىممىتىدىن، قىسمەن ھالدا ترانسپورت ئەمگىكىنىڭ قىممەت ئۈستىلىمىسىدىن توشۇلۇۋاتقان مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ. كېيىنكى خىلدىكى قىممەت ئۈستىلىمىسى خۇددى بارلىق كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدىكىگە ئوخشاش، ئىش ھەققى تولۇقلىمىسى ۋە قوشۇمچە قىممەت دەپ ئايرىلىدۇ.

ھەربىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا، ئەمگەك ئوبيېكتىنىڭ ئورنىنىڭ ئۆزگىرىشى، شۇنىڭدەك مۇنداق ئۆزگىرىش ئۈچۈن لازىم بولىدىغان ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچى، — مەسىلەن، پاختىنىڭ پاختا تاراش سېخىدىن ئىگىرىش سېخىغا

توشۇلۇشى ، كۆمۈرنىڭ قۇدۇق ئاستىدىن قۇدۇق ئۈستىگە ئېلىپ چىقىلىشى ، — مۇھىم رول ئوينايدۇ . پۈتكەن مەھسۇلات پۈتكەن تاۋار سۈپىتىدە بىر مۇستەقىل ئىشلەپچىقىرىش سورۇنىدىن ئارىلىقى ناھايىتى يىراق يەنە بىر ئىشلەپچىقىرىش سورۇنىغا يۆتكەلسە ، پەقەتلا بىرقەدەر چوڭ كۆلەمدە ئوخشاش ھادىسىنى ئىپادىلەيدۇ . مەھسۇلات بىر ئىشلەپچىقىرىش سورۇنىدىن يەنە بىر ئىشلەپچىقىرىش سورۇنىغا توشۇپ ئاپىرىلغاندىن كېيىن ، ئۇنىڭ ئارقىسىدىن يەنە پۈتكەن مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن ئىستېمال ساھەسىگە توشۇپ ئاپىرىلىدۇ . مەھسۇلات مۇشۇنداق ھەرىكەتنى ئورۇندىغاندىلا ، ئاندىن نەق ئىستېمال بۇيۇمى بولىدۇ .

يۇقىرىدا دېگەنىدۇقكى ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي قانۇنىيىتى شۇنداق : ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقى بىلەن ئەمگەكنىڭ قىممەت يارىتىشى تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ . بۇ قانۇنىيەت خۇددى باشقا ھەرقانداق كەسىپكە باب كەلگەندەك ، ترانسپورتچىلىققىمۇ باب كېلىدۇ . مۇئەييەن مۇساپىدە تاۋار توشۇشقا كېتىدىغان ئەمگەك مىقدارى — ئۆلۈك ئەمگەك مىقدارى ۋە جانلىق ئەمگەك مىقدارى — قانچە ئاز بولسا ، ئەمگەك ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچى شۇنچە كۆپ بولىدۇ ؛ ئەكسىچە بولسىمۇ شۇنداق .[18]

(18) رىكاردو سېينىڭ سۆزلىرىنى نەقىل كەلتۈرىدۇ، سېي شۇنداق ھېسابلايدۇ: سودىنىڭ ترانسپورت چىقىملىرى تۈپەيلىدىن مەھسۇلاتنى قىممەتلەشتۈرۈشى ياكى قىممىتىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشى — سودىنىڭ بىر خىل تەبىئىي پايدىسى. سېي شۇنداق دەيدۇ: «سودا بىزنى تاۋار چىقىرىدىغان جايدىن تاۋارغا ئېرىشىش ھەمدە ئۇنى يەنە بىر ئىستېمال ئورنىغا ئاپىرىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ؛ شۇڭا ئۇ بىزنى ئالدىنقى جاي بىلەن كېيىنكى جايدىكى باھالار ئوتتۇرىسىدىكى ھەممىۋا پەرق بويىچە تاۋارنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ».[41] رىكاردو بۇ بىر ئابزاس سۆزگە باھا بېرىپ شۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن شۇنداق، لېكىن بۇنداق ئۈستىلمە قىممەت تاۋارنىڭ ئۈستىگە قانداق قوشۇلىدۇ؟ ئىشلەپچىقىرىش تەننەرخىدە، ئاۋۋال ترانسپورت چىقىمىغا قوشۇپ، ئاندىن يەنە سودىگەر ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالنىڭ پايدىسىغا قوشۇلىدۇ. تاۋار قىممىتىنىڭ مۇنداق ئېشىشىدا، ھەرقانداق باشقا تاۋارنىڭ قىممىتى ئاشقانغا ئوخشاش، پەقەت ئۇ



باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، ترانسپورتتىن تاۋارغا ئۈستىلەنگەن مۇتلەق قىممەت مىقدارى ترانسپورت ئىشلەپچىقىرىش كۈچى بىلەن تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ ، ترانسپورت مۇساپىسى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ .

باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، ترانسپورت چىقىمىدىن تاۋارنىڭ باھاسىغا ئۈستىلەپ قوشۇلغان نىسپىي قىممەت قىسمى تاۋارنىڭ ھەجمى ۋە ئېغىرلىقى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ . لېكىن ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدىغان ئەھۋاللار ناھايىتى كۆپ . مەسىلەن ، ماددىي بۇيۇملارنىڭ ئاسان چېقىلىشى ۋە سۇنۇشى ، چىرىشى ۋە پارتلاشنىڭ نىسپىي دەرىجىسىنىڭ ئوخشاش بولمايدىغانلىقىغا ئاساسەن ، ترانسپورتتا ئوخشاشمىغان دەرىجىدىكى ئالدىنى ئېلىش ، ساقلىنىش تەدبىرلىرىنى كۆرۈشكە توغرا كېلىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ئاز - كۆپلۈك دەرىجىسى ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك ۋە ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنى سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ . بۇ يەردە تۆمۈريول ماگناتلىرى خىيالدىكى ماددا تۈرلىرىنىڭ شەكلى جەھەتتە بوتانىكلار ۋە زوئولوگلارنىڭكىدىنمۇ ئارتۇق تالانتىنى ئىشقا سالىدۇ . مەسىلەن ، ئەنگلىيىنىڭ تۆمۈريوللىرىدا ماللار نۇرغۇن تۈرلەرگە ئايرىلىدۇ . ئومۇمىي پرىنسىپ بويىچە ئېيتقاندا ، ئۇ مۇنداق بىر خاھىش ئۈستىگە ، يەنى ماللارنىڭ مۇرەككەپ بولغان تەبىئىتىنى ئوخشاش ھالدىكى تۈرلۈك ترانسپورت قىيىنچىلىقلىرىغا ۋە يوللۇق يوسۇندا ئادەم ئالداشنىڭ باھانىسىگە ئايلاندۇرىدۇ .

«ئىلگىرى بىر كىداتى (مەلۇم ھەجىمدىكى بىر يەشىك) ئەينەكنىڭ باھاسى 11 فوند

[...]ستېمالچى تەرىپىدىن سېتىۋېلىنىشتىن بۇرۇن ئىشلەپچىقىرىش ۋە ترانسپورت جەھەتتە تەخمىنەن كۆپ ئەمگەك سەرپ بولىدۇ. بۇنى سودىنىڭ بىر خىل ياخشىلىقى دېگىلى ھەرگىز بولمايدۇ.» (رىكاردو «[...]اسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» 1821 - يىل لوندون 3 - نەشرى، 309 -، 310 - بەتلەر)

ستېرلىڭ ئىدى، ھازىر سانائەتنىڭ تەرەققىي قىلىشى ۋە ئەينەك بېجىنىڭ بىكار قىلىنىشى نەتىجىسىدە، ئاران 2 فوند ستېرلىڭ بولۇۋاتىدۇ، لېكىن، كىرا ھەققى بۇرۇنقىدەكلا قىممەت، ئەگەر قانالدا توشۇلسا تېخىمۇ قىممەت بولىدۇ. قورغۇن بىلەن سىلىقدايدىغان ئىشچىلار ئىشلىتىدىغان ئەينەك ۋە ئەينەك تاۋارلارنى بىرمىنھام مەركەز قىلىنغان، 50 مىل كېلىدىغان جاي دائىرىسىدە توشۇغاندا، بۇرۇن ھەر توننىسى ئۈچۈن 10 شىللىڭ كېتەتتى. ئەمەلىيەتتە، ئەينەك چېقىلىپ كېتىش ئېھتىمالى بار دېگەننى باھانە قىلىپ، توشۇش باھاسىنى ئىككى ھەسسە ئۆستۈرۈۋېلىشتى. لېكىن، ئەينەك راستىن چېقىلىپ كەتكەن تەقدىردىمۇ، ئۇنى تۆمۈريول شىركەتلىرى تۆلىمەيدۇ.»(19)

ئىككىنچىدىن، ترانسپورت چىقىمىنىڭ بىر ماددىي بۇيۇمغا ئۇستىلەپ قوشۇلغان نىسپىي قىممەت قىسمى شۇ ماددىي بۇيۇمنىڭ قىممىتى بىلەن تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ، بۇ تۆمۈريول ماگناتلىرى ماددىي بۇيۇمنىڭ قىممىتى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولغان نىسبەت بويىچە ماددىي بۇيۇمدىن ھەق ئېلىشىنىڭ ئالاھىدە باھانىسى بولۇپ قالغان. سانائەتچىلەر ۋە سودىگەرلەر بۇنىڭدىن ئاغرىنىپ يۈرگەن، بۇنى يۇقىرىدا دېيىلگەن دوكلاتنىڭ ھەربىر بېتىدىكى گۇۋاھلىق سۆزلىرىدىن قايتا - قايتا كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى قاتناش - ترانسپورت قوراللىرىنىڭ تەرەققىي قىلىشى نەتىجىسىدە، قاتناش - ترانسپورتنىڭ توپلىنىشى (كۆلىمىنىڭ زورىيىشى)، ئايرىم تاۋارنىڭ توشۇش چىقىمىنى ئازايتىدۇ. ئۇ تاۋار ترانسپورتىغا سەرپ قىلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم ئىجتىمائىي ئەمگەكنى — جانلىق ئەمگەك ۋە ئوبيېكتىپلاشقان ئەمگەكنى — ئاشۇرىدۇ، بىرىنچىدىن، ئالدى بىلەن بارلىق مەھسۇلاتنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمىنى تاۋارغا ئايلاندۇرىدۇ، ئىككىنچىدىن، يىراقتىكى بازارلار شۇ جايدىكى

(19) «خانلىق تۆمۈريول كومىتېتى» 31 - بەت 630 - نومۇرلۇق.



بازارنىڭ ئورنىنى ئىگىلەيدۇ.

تاۋارنىڭ ماكان جەھەتتىكى ئوبوروتى، يەنى ئەمەلىي يۆتكىلىشى تاۋارنىڭ توشۇلغانلىقى ھېسابلىنىدۇ. ترانسپورتچىلىقتا، بىر جەھەتتىن مۇستەقىل بولغان بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى شەكىللىنىدۇ، دېمەك ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئالاھىدە مەبلەغ سېلىش ساھەسى شەكىللىنىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئۇنىڭ يەنە تۆۋەندىكىدەك خۇسۇسىيەتلىرى بولىدۇ: ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئوبوروت جەريانىدىكى داۋاملىشىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ھەمدە ئوبوروت جەريانى **ئۈچۈن** داۋاملىشىدۇ.

# 2 - بۆلۇم

# كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى

## 7 - باب

## دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى ۋە دەۋرىي ئوبوروتنىڭ قېتىم سانى

شۇنى بىلدۇقكى، مۇئەييەن كاپىتالنىڭ ئومۇمىي ئوبوروت ۋاقتى ئۇنىڭ ئوبوروت ۋاقتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىلىش ۋاقتىنىڭ قوشۇلمىسىغا باراۋەر بولىدۇ. دېمەك بۇ كاپىتال قىممەت مەلۇم شەكىلدە ئالدىن تۆلەنگەندىن باشلاپ، تا جەرياندا تۇرۇۋاتقان كاپىتال قىممەت ئوخشاش شەكىلدە قايتىپ كەلگەنگە قەدەر بولغان بىر مەزگىللىك ۋاقىتتۇر.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەل قىلغۇچ مەقسىتى ھەمىشە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرۇشتىن ئىبارەت بولىدۇ، مەيلى مۇنداق ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت ئۆزىنىڭ مۇستەقىللىق شەكلى، يەنى پۇل شەكلى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن بولسۇن ياكى تاۋار شەكلى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن بولسۇن، كېيىنكى بىر سورۇندا، ئۇنىڭ قىممەت شەكلى ئالدىن قىممەت تۆلەنگەن تاۋازنىڭ باھاسىدا پەقەت ئىدىيىدىكى مۇستەقىللىقتىنلا ئىبارەت بولىدۇ. بۇ ئىككى سورۇندا، بۇ كاپىتال قىممەت ئۆزى

ئايلىنىۋاتقان چاغدا، ئوخشاش بولمىغان مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلىدىن ئۆتىدۇ. بۇ كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆزىنىڭ ئوخشاشلىقى كاپىتالىستىنىڭ ھېساب دەپتىرىدە ياكى پۇل ھېسابلاش شەكلىدە دەلىللىنىدۇ.

مەيلى بىز $G \cdots G'$ شەكلىنى تەكشۈرگەندە بولسۇن ياكى $P \cdots P$ شەكلىنى تەكشۈرگەندە بولسۇن، بۇ ھەر ئىككىلا شەكىل مۇنۇلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان: 1. ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت كاپىتال قىممەت سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەشكە باشلىغان ھەم قىممىتىنى ئاشۇرغان؛ 2. ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت ئۆزىنىڭ جەريانىدىن ئۆتۈپ بولغاندىن كېيىن، يەنە ئۆزىنىڭ جەريان باشلانغان چاغدىكى شەكلىگە قايتىپ كەلگەن. ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت $G$ نىڭ قىممەت ئاشۇرۇشى ۋە شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا يەنە شۇ شەكىلگە (پۇل شەكلىگە) قايتىپ كېلىدۇ. بۇ $G \cdots G'$ شەكلىدە روشەن ھالدا كۆرۈنىدۇ. بىراق، ئىككىنچى خىل شەكىلدىكى ئەھۋالى ئوخشاش. چۈنكى باشلىنىش نۇقتىسى بولغان $P$ ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ، يەنى مۇئەييەن قىممەتكە ئىگە بولغان تاۋارنىڭ مەۋجۇتلىقىدۇر. بۇ شەكىل شۇ قىممەتنىڭ ئاشۇرغان قىممىتى ($G'$ ۋە $W'$) بىلەن ئەسلىگە قايتقان شەكلىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى ئىككىنچى $P$ ئىچىدە، ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى شەكلىگە، يەنى ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن چاغدىكى شەكلىگە ئېرىشىدۇ.

بىز بۇنىڭدىن ئىلگىرى كۆرۈپ ئۆتكەن ئىدۇقكى، «ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستىك شەكىلگە ئىگە بولىدۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشمۇ ئوخشاش شەكىلگە ئىگە بولىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى شارائىتىدا، ئەمگەك جەريانى پەقەت قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىنىڭ بىر ۋاستىسىلا بولۇپ



ئىپادىلىنىدۇ، ئوخشاشلا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشمۇ پەقەت ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنى كاپىتال قىلىپ، يەنى ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدىغان قىممەت قىلىپ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر ۋاستىسىلا بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.» (1-توم 2 ـ كىتاب 21 ـ باب 1049 ـ بەت[42])

(I) $G \cdots G'$ فورمۇلىسى، (II) $P \cdots P$ فورمۇلىسى ۋە (III) $W' \cdots W'$ فورمۇلىسىدىن ئىبارەت بۇ ئۈچ شەكىلنىڭ تۆۋەندىكىدەك پەرقلىرى بار: شەكىل II ($P \cdots P$) دە جەريان، يەنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى يېڭىلىنىپ، رېئال بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، ئەمما شەكىل I دە پەقەت مۇمكىنچىلىك بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ. لېكىن بۇ ئىككىسى بىلەن شەكىل III نىڭ پەرقى شۇنداق: ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت ــ مەيلى ئۇنىڭدا پۇل شەكلى قوللىنىلغان بولسۇن ياكى ماددىي ھالدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ شەكلى قوللىنىلغان بولسۇن ــ چىقىش نۇقتىسى بولىدۇ، دېمەك ھەم قايتىش نۇقتىسى بولىدۇ. $G \cdots G'$ دە، قايتىش نۇقتىسى $G' = G + g$. ئەگەر جەريان ئوخشاش كۆلەمدە يېڭىلانسا، $G$ قايتىدىن يەنە چىقىش نۇقتىسى بولىدۇ. $g$ بولسا جەريانغا كىرمەي، بەلكى $G$ نىڭ كاپىتال سۈپىتىدە ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرغانلىقىنى، قوشۇمچە قىممەت بولغان $g$ ئىشلەپچىقىرىلغانلىقىنى، لېكىن ئۇنى تاشلىۋەتكەنلىكىنىلا ئىپادىلەيدۇ. $P \cdots P$ شەكلى ئىچىدە، ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت ئوخشاشلا چىقىش نۇقتىسى بولىدۇ. بۇ شەكىل ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ قىممەت ئاشۇرۇشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەگەر ئاددىي ھالدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يولغا قويۇلسا، ئوخشاش بىر كاپىتال قىممەت ئوخشاش شەكىل $P$ ئۆزىنىڭ جەريانىنى قايتىدىن

باشلايدۇ. ئەگەر جۇغلاش يولغا قويۇلسا، P' (قىممەت مىقدارى $W' = G' =$ بويىچە بولىدۇ) زورايغان كاپىتال كاپىتال قىممەت بولۇپ جەريانىنى باشلايدۇ. لېكىن، كاپىتال قىممەت گەرچە بۇرۇنقىدىن زورايغان بولسىمۇ، جەريان يەنىلا ئەسلىدىكى شەكىلدىكى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت بىلەن باشلىنىدۇ. ئەكسىچە، شەكىل Ⅲ دە، جەريانىنى باشلايدىغان كاپىتال قىممەت ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت ئەمەس، بەلكى قىممەت ئاشۇرغان كاپىتال قىممەت، تاۋار شەكلىدە تۇرغان ئومۇمىي بايلىق بولىدۇ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت پەقەت ئۇنىڭ بىر قىسمىدىنلا ئىبارەت. بۇ ئاخىرقى شەكىل 3 - بۆلۈمگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ناھايىتى مۇھىم، چۈنكى ئۇنىڭدا ھەرقايسى ئايرىم كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى بىلەن باغلاپ تەكشۈرۈلىدۇ. لېكىن، كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنى تەكشۈرگەندە، بۇ شەكىل باب كەلمەيدۇ، چۈنكى كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى ھەمىشە پۇل شەكلى ياكى تاۋار شەكلىدىكى كاپىتال قىممەتنىڭ ئالدىن تۆلىنىشىنىڭ باشلىنىشى بولىدۇ ھەمدە ھەمىشە ئايلانما ئىچىدىكى كاپىتال قىممەتنى ئالدىن تۆلەنگەن چاغدىكى شەكلىگە قايتۇرىدۇ. ئايلانما I، ئايلانما Ⅱ گە كەلسەك، ئۇنداقتا، ئاساسلىقى دەۋرىي ئوبوروتنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىگە كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى مۇھاكىمە قىلغاندا، ئالدىنقىسىنى تۇتۇشىمىز كېرەك؛ ۋەھالەنكى، ئاساسلىقى دەۋرىي ئوبوروتنىڭ مەھسۇلاتنىڭ شەكىللىنىشىگە كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى مۇھاكىمە قىلغاندا كېيىنكىسىنى تۇتۇشىمىز كېرەك.

ئىقتىسادشۇناسلار ھەم ئوخشاش بولمىغان ئايلانما شەكىللىرىنى پەرقلەندۈرمىگەن، ھەم ئۇلارنىڭ كاپىتالنىڭ دەۋرىي



ئوبوروتى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىنى پەرقلەندۈرۈپ تەكشۈرمىگەن. ئۇلار ئادەتتە $G' \cdots G$ شەكلىنى تەكشۈرگەن، چۈنكى بۇ شەكىل ئايرىم كاپىتالىستنى باشقۇرىدۇ ھەم ئۇنىڭ ھېسابلاش ئىشلىرىغا پايدىلىق، پۇل پەقەت پۇل ھېسابلاش شەكلىدىلا چىقىش نۇقتىسى بولغان تەقدىردىمۇ. يەنە بەزى ئادەملەر ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى شەكلىدىكى چىقىمنى چىقىش نۇقتىسى قىلىپ، تا قايتۇرۇۋېلىشقا قەدەر تەكشۈرگەن، ئەمما قايتۇرۇۋېلىش شەكلىنىڭ تاۋار ياكى پۇل ئىكەنلىكىدىن ئېغىز ئاچمىغان. مەسىلەن:

«ئىقتىسادنىڭ دەۋرىيلىك مۇددىتى ... يەنى پۈتكۈل ئىشلەپچىقىرىش جەريانى چىقىم قىلىنغان ۋاقىتتىن باشلىنىپ، تا قايتۇرۇۋېلىش ۋاقتىغا بارغاندا ئاخىرلىشىدۇ. يېزا ئىگىلىكىدە ئۇرۇق سېلىش مەزگىلى ئۇنىڭ باشلىنىشى، ھوسۇلنى يىغىش ۋاقتى ئاخىرلىشىشى بولىدۇ.» (س. پ. نېۋمان «سىياسىي ئىقتىساد پرىنسىپلىرى» ئاندوۋېر نيۇ - يورك نەشرى، 81 - بەت)[43]

يەنە بەزىلەر W' (شەكىل Ⅲ)دىن باشلىغان:

«ئىشلەپچىقىرىش ئالاقىلىرى بولۇپ تۇرىدىغان دۇنيانى بىز ئىقتىسادنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروت ۋاقتى دەپ ئاتايدىغان ئايلانمىدا ئايلىنىدۇ دېيىشكە بولىدۇ. كارخانا ئۆزىنىڭ ئارقا - ئارقىدىن ئالدى - ساتتى ئىشلىرىنى تۈگەتكەن ھامان، يەنە ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىدۇ، ھەر قېتىملىق ئايلىنىش تاماملانغان بولىدۇ. باشلىنىش نۇقتىسىدا كاپىتالىستىن پايدا ئالغىلى، شۇ ئارقىلىق كاپىتالنى قايتۇرۇۋالغان چاغدىن باشلاپ ھېسابلىنىدۇ. شۇ چاغدىن باشلاپ، ئۇ ھەرىكەت قىلىپ تۆۋەندىكى ئىشلارنى قىلىدۇ: ياللانما ئىشچى قوبۇل قىلىش ھەمدە ئىش ھەققى شەكلىدە ئۇلارغا تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى بېرىش ياكى ئېنىق ئېيتقاندا، ئۇلارغا تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە ئېرىشىش ھوقۇقى بېرىش؛ ئۇلاردىن ئۆزى تەسەررۇپ قىلىدىغان تەييار ماددىي بۇيۇملارغا ئېرىشىش؛ مۇنداق ماددىي بۇيۇملارنى

بازارغا ئاپىرىش، ئۇ يەردە بۇ بۇيۇملارنى سېتىش، مال پۇلدىن بارلىق سەرمايىنى قايتۇرۇۋېلىش، شۇ ئارقىلىق بىر قاتار ھەرىكەتلەرنىڭ ئايلىنىشىنى تاماملاش.» (چالمېرس «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا» 1832 - يىل، گېلاسكى 2 - نەشرى، 85 - بەت)[44]

ئايرىم كاپىتالىست ھەرقانداق بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا سالغان ئومۇمىي كاپىتال قىممەت، ئۇنىڭ ھەرىكەت ئايلانمىسى ئورۇندالغاندىن كېيىن، قايتىدىن ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى شەكلىدە تۇرىدۇ ھەمدە ئوخشاش بىر جەرياننى تەكرارلىيالايدۇ. بۇ قىممەت كاپىتال قىممەت سۈپىتىدە مەڭگۈ ساقلاپ قېلىنىش ۋە قىممەت ئاشۇرۇش ئۈچۈن چوقۇم بۇ جەرياننى تەكرارلىشى كېرەك. ئايرىم ئايلانما كاپىتالنىڭ ھاياتىدا ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىدىغان بىر باسقۇچىنىلا، يەنى بىر دەۋرىي مەزگىلىنىلا شەكىللەندۈرىدۇ. G … G′ دىن ئىبارەت بۇ دەۋرىي مەزگىلنىڭ ئاخىرىدا، كاپىتال قايتىدىن پۇل كاپىتالنىڭ شەكلىدە تۇرىدۇ، بۇنداق پۇل كاپىتال قايتىدىن كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ياكى قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان شەكىل ئۆزگىرىش تىزمىسىدىن ئۆتىدۇ. P … P دىن ئىبارەت بۇ دەۋرىي مەزگىلنىڭ ئاخىرىدا، كاپىتال قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى شەكلىگە ئۆتىدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى كاپىتالنىڭ تېخىمۇ يېڭى، ئايلىنىپ تۇرىدىغان ئالدىنقى شەرتلىرىنى شەكىللەندۈرىدۇ. كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى يېگانە جەريان ئەمەس، بەلكى دەۋرىيلىككە ئىگە جەريان قىلىنغاندا، كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى دەپ ئاتىلىدۇ. مۇنداق دەۋرىي ئوبوروتنىڭ داۋاملىشىش ۋاقتىنى، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش ۋاقتى بىلەن كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتىنىڭ



يىغىندىسى بەلگىلەيدۇ. بۇ ۋاقىت يىغىندىسى كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنى شەكىللەندۈرىدۇ. شۇڭا، كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى جەھەتتە ئومۇمىي كاپىتال قىممەتنىڭ بىر ئايلانمىسىنىڭ دەۋرىيلىك مەزگىلىدىن يەنە بىر ئايلانمىسىنىڭ دەۋرىيلىك مەزگىلىگىچە بولغان ئاشۇ باسقۇچتىكى ۋاقتى ھېسابلىنىدۇ، كاپىتالنىڭ تۇرمۇش جەريانى ئۆز بېشىدىن كەچۈرىدىغان دەۋرىي مەزگىل ھېسابلىنىدۇ، دېمەك ئوخشاش بىر كاپىتالنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانى ياكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ يېڭىلىنىش، تەكرارلىنىش ۋاقتى ھېسابلىنىدۇ.

ئايرىم كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنى تېزلىتىدىغان ياكى قىسقارتىدىغان ئايرىم تەۋەككۈلچىلىكلەرنى بىر ياققا قايرىپ قويغىنىمىزدا، كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى ئوخشاش بولمىغان سەرمايە سېلىنغان تارماقتا ئوخشاش بولمايدۇ.

خۇددى ئىش كۈنى ئەمگەك كۈچى فۇنكسىيىسىنىڭ تەبىئىي ھېسابلاش بىرلىكى بولغانغا ئوخشاش، يىلمۇ جەرياندا تۇرۇۋاتقان كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ تەبىئىي ھېسابلاش بىرلىكى قىلىنىدۇ. مۇنداق ھېسابلاش بىرلىكىنىڭ تەبىئىي ئاساسى بۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋەتىنى بولغان مۆتىدىل جايلاردا، ئەڭ مۇھىم يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرىنىڭ يىلدا بىر قېتىم مول ھوسۇل ئېلىنىشىدىن ئىبارەت.

بىز U ئارقىلىق دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ھېسابلاش بىرلىكى — يىلنى، u بىلەن مۇئەييەن كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنى، n بىلەن كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت قېتىم سانىنى ئىپادىلىسەك، ئۇنداقتا $n = \frac{U}{u}$ بولىدۇ. مىسال كەلتۈرۈپ ئېيتساق، ئەگەر دەۋرىي ئوبوروت n ئۈچ ئايغا تەڭ بولسا، ئۇنداقتا

$n = \frac{12}{3} = 4$ بولىدۇ؛ كاپىتال بىر يىلدا تۆت قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولۇشنى ئىشقا ئاشۇرغان بولىدۇ ياكى تۆت قېتىم ئوبوروت بولغان بولىدۇ. ئەگەر $u = 18$ ئاي بولغان بولسا، ئۇنداقتا، $n = \frac{12}{18} = \frac{2}{3}$ بولىدۇ، دېمەك، كاپىتال بىر يىلدا پەقەت ئۆزىنىڭ ئوبوروت ۋاقتىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىنىلا تۈگەتكەن بولىدۇ. ئەگەر كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى بىرقانچە يىلغا تەڭ بولسا، ئۇنداقتا، ئۇ يىلنىڭ ھەسسىلىك سانى بويىچە ھېسابلىنىدۇ.

كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ كاپىتالىستىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى شۇ كاپىتالنى قىممەت ئاشۇرىدىغان ھەمدە ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى شەكلىگە قايتىپ كېلىدىغان قىلىشقا قولاي بولسۇن ئۈچۈن، ئۇ چوقۇم ئۆزىنىڭ كاپىتالىنى ئالدىن تۆلىشى زۆرۈر بولغان ۋاقىتتۇر.

دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىغا بولغان تەسىرىنى تېخىمۇ ئىلگىرىلەپ تەكشۈرۈشتىن بۇرۇن، بىز ئىككى خىل يېڭى شەكىلنى تەكشۈرۈشىمىز كېرەك، بۇ ئىككى خىل يېڭى شەكىلگە كاپىتال ئوبوروت جەريانىدا ئېرىشىدۇ ھەمدە كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت شەكلىگە تەسىر كۆرسىتىدۇ.



# 8 - باب
# تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال

## I . شەكىللەرنىڭ پەرقى

1 - كىتابنىڭ 6 - بابىدا[45] بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتال ئۆزى ياردەم قىلىپ شەكىللەندۈرگەن مەھسۇلات بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ، ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن چاغدىكى مۇئەييەن ئىستېمال (ئىشلىتىش) شەكلىنى ساقلاپ تۇرۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتكەنىدۇق. شۇڭا، ئۇ بىر ئۇزاق ياكى قىسقا مەزگىلدە، ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىدىغان ئەمگەك جەريانىدا ھەمىشە ئوخشاش فۇنكسىيە ئۆتەپ تۇرىدۇ. مەسىلەن، زاۋۇت ئۆيلىرى، ماشىنا قاتارلىقلار، قىسقىسى، **ئەمگەك ۋاستىلىرى** دەپ ئاتالغانلىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى شۇنداق. بۇ بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتال ئۆزى ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى يوقاتقاندا ئۆزىنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى يوقىتىش نىسبىتى بويىچە، قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەپ بېرىدۇ. مۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قانچىلىك قىممىتى ئۆزى ياردەم بېرىپ شەكىللەندۈرگەن مەھسۇلاتقا يۆتكەپ بېرىشى ئوتتۇرىچە ھېسابلاش بىلەن بەلگىلىنىدۇ، يەنى ئۇ ئۆتەيدىغان فۇنكسىيىنىڭ ئوتتۇرىچە داۋاملاشقان ۋاقتىغا ئاساسەن ھېسابلىنىدۇ. بۇ داۋاملاشقان ۋاقىت ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن چاغدىن باشلىنىپ، ئۇ تامامەن خوراپ،

ئىشلەتكىلى بولمايدىغان بولۇپ كەتكەن، ئوخشاش بىر خىل يېڭى مەھسۇلاتنى ئورنىغا ئالماشتۇرىدىغان ياكى قايتا ئايان قىلغانغا قەدەر داۋاملىشىدۇ.

شۇڭا، بۇ بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ — ھەقىقىي ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ — ئالاھىدىلىكى مۇنداق بولىدۇ:

بىر قىسىم كاپىتال ئۆزگەرمەس كاپىتال شەكلىدە، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە ئالدىن تۆلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۆزى ئەمگەك جەريانىغا كىرگەن چاغدىكى مۇستەقىل ئىستېمال شەكلىنى ساقلاپ قالغان مەزگىلدە، ئەمگەك جەريانىدىكى ئامىل سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. پۈتكەن مەھسۇلات، دېمەك مەھسۇلاتقا ئايلىنىپ بولغان مەھسۇلات شەكىللەندۈرۈش ئاملى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلىپ، تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن ئوبوروت ساھەسىگە يۆتكىلىدۇ. ئەكسىچە، ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە كىرگەن ھامان قايتا ئايرىلمايدۇ. ئۇنىڭ فۇنكسىيىسى ئۇنى شۇ يەرگە مەھكەم باغلاپ قويىدۇ. بىر قىسىم ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ جەريانىدىكى فۇنكسىيىسى بەلگىلىگەن ئاشۇ شەكىلگە **مۇقىملاشتۇرۇپ** قويۇلىدۇ. ئەمگەك ۋاستىلىرى فۇنكسىيە ئۆتىگەن ۋە بۇزۇلۇپ خورىغاندا، ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسىم قىممىتى مەھسۇلاتقا يۆتكىلىدۇ، يەنە بىر قىسمى بۇرۇنقىدەكلا ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىچىگە مۇقىملاشتۇرۇلىدۇ، شۇڭا بۇرۇنقىدەكلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملاشتۇرۇلىدۇ. مۇنداق تۇراقلىق قىممەت ئەمگەك ۋاستىلىرىنى قايتا ئىشلەتكىلى بولمىغانغا قەدەر، ئۈزلۈكسىز ئازىيىپ بارىدۇ؛ شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ قىممىتى ئۇزاق ياكى قىسقا بىر مەزگىلدە، بىر قاتار ئۈزلۈكسىز



تەكرارلىنىدىغان ئەمگەك جەريانىدا بارلىققا كەلگەن بىر تۈركۈم مەھسۇلاتقا تەقسىم قىلىنىدۇ. لېكىن، ئۇ ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ رولىنى ئوينىمىسىلا، دېمەك، ئۇنى ئوخشاش بىر خىل مەھسۇلاتقا ئالماشتۇرۇش زۆرۈر بولمىسىلا، ھەمىشە ئۇنىڭغا مۇقىملىشىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممەت چىقىدۇ. بەلكى شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا ئەسلىدە ئۇنىڭغا مۇقىملاشقان يەنە بىر قىسىم قىممەت مەھسۇلاتقا يۆتكىلىدۇ. دېمەك تاۋار زاپىسى بولغان تەركىبىي قىسىم ئوبوروت قىلىنىدۇ. ئەمگەك ۋاستىلىرى قانچە چىداملىق بولسا، ئۇنىڭ خورىشى قانچە ئاستا بولسا، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممەت بۇنداق ئىستېمال شەكلىگە مۇقىملىشىدىغان ۋاقىت شۇنچە ئۇزاق بولىدۇ. لېكىن چىداملىق بولۇش دەرىجىسىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئەمگەك ۋاستىلىرى يۆتكىگەن قىممەت ناتۇرالى ھەمىشە ئۇنىڭ بارلىق فۇنكسىيە ۋاقتى بىلەن تەتۈر تاناسىپ بولىدۇ. ئەگەر قىممىتى ئوخشاش ئىككى ماشىنا بولۇپ، بىرى بەش يىلدا، يەنە بىرى ئون يىلدا بۇزۇلۇپ كەتسە، ئۇنداقتا، ئالدىنقىسىنىڭ ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە يۆتكىگەن قىممىتى كېيىنكىسىنىڭ ئىككى ھەسسىسىگە باراۋەر بولىدۇ.

ئەمگەك ۋاستىلىرىگە مۇقىملاشقان بۇ قىسىم كاپىتال قىممەت باشقا ھەرقانداق بىر قىسىم كاپىتال قىممەتكە ئوخشاش ئوبوروت بولىۋېرىدۇ. بىز بۇرۇن ئومۇمەن شۇنداق دېگەنىدۇق، بارلىق كاپىتال قىممەت ئۈزلۈكسىز رەۋىشتىكى ئوبوروت ئىچىدە تۇرىدۇ، شۇڭا بۇ مەنىدىن ئېيتقاندا، ھەممە كاپىتال تۇراقسىز كاپىتال بولىدۇ. لېكىن بۇ يەردە تەكشۈرگەن كاپىتالنىڭ بۇ قىسمىنىڭ ئوبوروتى ئۆزگىچە ئوبوروتتۇر. بىرىنچىدىن، كاپىتالنىڭ بۇ قىسمى ئۆزىنىڭ ئىستېمال شەكلىدە ئوبوروت بولمايدۇ، پەقەت ئۇنىڭ قىممىتى ئوبوروت بولىدۇ ھەمدە بۇنداق

ئوبوروت تەدرىجى بىر قىسىم - بىر قىسىمدىن بولىدۇ ، ئۇنىڭدىن تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت بولىدىغان مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن قىممەت بىلەن بىردەك بولىدۇ . ئۇ فۇنكسىيە ئۆتىگەن پۈتۈن ۋاقىتتا ، ھامان ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى ئۇنىڭ ئىچىگە مۇقىملىشىپ ، ئۆزى ياردەملىشىپ ئىشلەپچىقارغان تاۋار بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ ، ئۆزىنىڭ مۇستەقىللىقىنى ساقلايدۇ . مۇشۇنداق ئالاھىدىلىك تۈپەيلىدىن ، بۇ بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتال **تۇراقلىق كاپىتال** شەكلىنى ئالىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ باشقا بارلىق ماددىي تەركىبىي قىسمى بولسا ، ئۇنىڭ ئەكسىچە **تۇراقسىز كاپىتالنى** شەكىللەندۈرىدۇ .

بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى — يەنى مۇنداق بەزى قوشۇمچە ماتېرىياللار ئەمگەك ۋاستىلىرى فۇنكسىيە ئۆتىگەن چاغدا ، ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئۆزى تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىدۇ ، مەسىلەن ، كۆمۈر ھور ماشىنىسى تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىدۇ ياكى جەريانغا نىسبەتەن ھەمكارلىشىش رولىنىلا ئوينايدۇ ، مەسىلەن ، يورۇتۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان كۆمۈر گازى قاتارلىقلار — ماددىي جەھەتتىن مەھسۇلات ئىچىگە كىرمەيدۇ . بىراق ئۇلارنىڭ قىممىتى مەھسۇلات قىممىتىنىڭ بىر قىسمىنى شەكىللەندۈرىدۇ . مەھسۇلات ئۆزىنىڭ ئوبوروتىدا ئوخشاشلا بۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى ئوبوروت قىلغۇزىدۇ . بۇ نۇقتىدا ئۇلار تۇراقلىق كاپىتالغا ئوخشايدۇ . لېكىن ، ئۇلار ئۆزى قاتناشقان ھەربىر ئەمگەك جەريانىدا تولۇق ئىستېمال قىلىنىدۇ ، شۇڭا ئەمگەكنىڭ ھەربىر يېڭى جەريانىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۇلارنى تامامەن بىر خىل يېڭى مەھسۇلات بىلەن ئالماشتۇرۇۋېتىش



كېرەك . ئۇلار فۇنكسىيە ئۆتىگەندە ، ئۆزىنىڭ مۇستەقىل ھالدىكى ئىستېمال شەكلىنى ساقلاپ قالمايدۇ . شۇڭلاشقا ، ئۇلار فۇنكسىيە ئۆتىگەندە كاپىتال قىممىتىنىڭ ھېچقانداق قىسمى ئۇلارنىڭ كونا ئىستېمال شەكلى ، يەنى ئەمەلىي نەرسە شەكلىگە مۇقىملاشمايدۇ . بۇ بىر قىسىم قوشۇمچە ماتېرىياللار ماددىي جەھەتتىن مەھسۇلات ئىچىگە كىرمەيدۇ ، پەقەت ئۆزلىرىنىڭ قىممىتى بويىچە مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئىچىگە كىرىپ ، مەھسۇلات قىممىتىنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ ؛ شۇڭا مۇنداق ماتېرىياللارنىڭ فۇنكسىيىسى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە مەھكەم مۇقىملاشتۇرۇپ قويۇلىدۇ ، مۇنداق ئەھۋال مۇندىن ئىلگىرى دامىيىگە ئوخشاش ئىقتىسادشۇناسلار (ئۇ شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا تۇراقلىق كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن )نى خاتا ھالدا بۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تۇراقلىق كاپىتال كاتېگورىيىسىگە كىرگۈزۈۋېتىشكە مەجبۇر قىلغان ."[46]

ماددىي جەھەتتىن مەھسۇلاتقا كىرىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ، يەنى خام ئەشيا قاتارلىقلارنىڭ بىر قىسمى بۇ ئارقىلىق كېيىنكى چاغلاردا بەھرىمەن بولۇش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە شەخسىي ئىستېمالغا كىرىش شەكلىگە ئېرىشكەن . ھەقىقىي ئەمگەك ۋاستىلىرى ، يەنى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ماددىي ئۈستىگە ئالغۇچىلىرى ئىشلەپچىقىرىش ئارقىلىق ئىستېمال قىلىنىۋېتىلىپ ، شەخسىي ئىستېمالغا كىرەلمەيدۇ ، چۈنكى ئۇ ئۆزى ياردەملىشىپ شەكىللەندۈرگەن مەھسۇلاتقا ياكى ئىستېمال قىممىتىگە كىرمەيدۇ ، ئەكسىچە ، ئۇ مەھسۇلات بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ ، ئۆزى تامامەن خوراپ تۈگەشتىن بۇرۇن ئىزچىل مۇستەقىل شەكلىنى ساقلاپ قالىدۇ . ترانسپورت قوراللىرى بۇنىڭ سىرتىدا . ترانسپورت قوراللىرى

ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىنى ئۆتەپ، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە توختىغان چاغدا بارلىققا كەلگەن ھېلىقىدەك ئەسقاتىدىغان ئۈنۈم، يەنى يېڭىلانغان سورۇن بىرلا چاغدا شەخسىي ئىستېمالغا، يەنى يولۇچىلارنىڭ شەخسىي ئىستېمالغا كىرەلەيدۇ. بۇ چاغدا يولۇچى ترانسپورت قورالىنى خۇددى باشقا ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەتكەنگە ئوخشاش ئىشلىتىدۇ ھەم ئۇنىڭغا ھەق تۆلەيدۇ. بىز دەپ ئۆتكەنىدۇق، مەسىلەن، خىمىيە سانائىتىدە خام ئەشيا بىلەن قوشۇمچە ماتېرىياللارنى بىر - بىرىدىن پەرقلەندۈرگىلى بولمايدۇ.[47] ئەمگەك ۋاستىلىرى، قوشۇمچە ماتېرىياللار، خام ئەشيالار ئوتتۇرىسىدىمۇ شۇنداق. مەسىلەن، يېزا ئىگىلىكىدە تۇپراقنى ياخشىلاش ئۈچۈن سېلىنغان ماددىلارنىڭ بىر قىسمى مەھسۇلات شەكىللەندۈرىدىغان ئامىل سۈپىتىدە ئۆسۈملۈكلەرنىڭ مەھسۇلاتىغا كىرىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، بۇ ماددىلار بىرقەدەر ئۇزاق مەزگىلدە، مەسىلەن، 4 — 5 يىلدا رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ بىر قىسمى ماددىي جەھەتتىن مەھسۇلاتقا كىرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا ھەم ئۆزىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ؛ يەنە بىر قىسمى ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ئىستېمال شەكلىنى ساقلاپ، ئۆزىنىڭ قىممىتىنى مۇنداق شەكىلگە مۇقىملاشتۇرىدۇ. ئۇ داۋاملىق تۈردە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، شۇڭا تۇراقلىق كاپىتال شەكلىنى ئالىدۇ. كالا تېرىلغۇ ئىشلىرىغا سېلىنغاندا تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ. ئەگەر ئۇ يەۋېتىلسە ئەمگەك ۋاستىسى بولمايدۇ، دېمەك ھەم تۇراقلىق كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە ئادا قىلالمايدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە سېلىنغان بىر قىسىم كاپىتال قىممىتىنىڭ تۇراقلىق كاپىتال خاراكتېرىگە ئىگە بولۇشىنى پەقەت



بۇ قىممەتنىڭ ئۆزگىچە ئوبوروت شەكلىلا بەلگىلەيدۇ. مۇنداق ئالاھىدە ئوبوروت شەكلىدە ئىزچىل ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۇنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ، دېمەك، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا قىممەت شەكىللەندۈرۈش ئامىلى بولغان ئالاھىدە ئۇسۇل بارلىققا كېلىدۇ. ئەمما مۇنداق ئۇسۇلنىڭ ئۆزى يەنە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئەمگەك جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئالاھىدە ئۇسۇل بىلەن بارلىققا كېلىدۇ.

بىزگە مەلۇمكى، ئوخشاش بىر ئىستېمال قىممىتى ھەم مەھسۇلات سۈپىتىدە بىر ئەمگەك جەريانىدىن كېلىدۇ، ھەم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولۇپ، يەنە بىر ئەمگەك جەريانىغا كىرىدۇ.[48] بىر خىل مەھسۇلات پەقەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئەمگەك ۋاستىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەنلىكى ئۈچۈنلا تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. ئەمما مەھسۇلاتنىڭ ئۆزى جەرياندىن ئەمدىلا ئايرىلغان چاغدا، ھەرگىز تۇراقلىق كاپىتال بولمايدۇ. مەسىلەن، بىر ماشىنا ماشىنىسازلىق خوجايىنىنىڭ مەھسۇلاتى ياكى تاۋىرى بولسا، ئۇنىڭغا مەنسۇپ تاۋار كاپىتال بولىدۇ. ماشىنا ئۆزىنىڭ سېتىۋالغۇچىسى قولىدا، يەنى ئىشلەپچىقىرىشتا ئىشلىتىدىغان كاپىتالىستىنىڭ قولىدا ئاندىن تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ.

بارلىق شەرتلەر ئوخشاش بولغان باشقا ئەھۋالدا، ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ مۇقىملىق دەرىجىسى ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ چىدامlىقلىق دەرىجىسىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ ئاشىدۇ. ئەمگەك ۋاستىلىرىغا مۇقىملاشقان كاپىتال قىممەت ۋە بۇ قىممەت مىقدارىدا ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ تەكرار ئىلىپ بېرىلغان ئەمگەك جەريانىدا مەھسۇلاتقا يۆتكەپ بېرىلگەن قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى ئەنە شۇنداق چىداملىقلىق بەلگىلەيدۇ. مۇنداق قىممەت

يۆتكەش قانچە ئاستا ئېلىپ بېرىلسا — بەلكى قىممەت ئوخشاش بىر ئەمگەك جەريانىنىڭ ھەر قېتىملىق تەكرارلىنىشىدا ئەمگەك ۋاستىلىرى تەرىپىدىن يۆتكىۋېتىلىدۇ — مۇقىملاشقان كاپىتال شۇنچە كۆپ بولىدۇ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلىتىلگەن كاپىتال بىلەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىستېمال قىلىنغان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى پەرقمۇ شۇنچە زور بولىدۇ. بۇنداق پەرق يوقالغان ھامان ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ئۆمرى ئاخىرلىشىدۇ. ئۇنىڭ قىممىتىمۇ ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتى بىلەن بىللە يوقىلىدۇ. ئۇ قايتىدىن قىممەتنى ئۇستىگە ئالغۇچى بولالمايدۇ. چۈنكى ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ باشقا ھەرقانداق ماددىي ئۇستىگە ئالغۇچىسىغا ئوخشاش، پەقەت ئۆزى ئىستېمال قىممىتىنى يوقاتقان چاغدىكى قىممەت يوقىتىش دەرىجىسى بويىچە، ئۆزىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ، شۇڭا شۇنىسى ناھايىتى ئېنىقكى، ئۇ ئىستېمال قىممىتىنى قانچە ئاستا يوقاتسا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا قانچە چىدامىلىق بولسا، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ ئەمگەك ۋاستىلىرىغا مۇقىملىشىش مەزگىلى شۇنچە ئۇزاق بولىدۇ.

بەزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، مەسىلەن، قوشۇمچە ماتېرىيال، خام ئەشيا، يېرىم تەييار مەھسۇلات قاتارلىقلار ئەسلىي مەنىدىكى ئەمگەك ۋاستىلىرى ئەمەس، لېكىن قىممەتنىڭ يۆتكىلىشىدىن قارىغاندا، يەنى ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ ئوبوروت بولۇش ئۇسۇلىدىن قارىغاندا، ئەمگەك ۋاستىلىرىغا ئوخشايدۇ. شۇڭا، ئۇلارمۇ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ماددىي ئۇستىگە ئالغۇچىسى، يەنى مەۋجۇت شەكلى ھېسابلىنىدۇ. يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەن تۇپراق ياخشىلاش ئەنە شۇنداق بولىدۇ. مۇنداق ياخشىلاشتا خىمىيىۋى تەركىبلەر تۇپراققا قوشۇلىدۇ، ئۇلارنىڭ تەسىرى بىرقانچە



ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىگىچە ياكى بىرقانچە يىلغىچە داۋاملىشىدۇ. بۇ يەردە قىممەتنىڭ بىر قىسمى يەنىلا داۋاملىق رەۋىشتە ئۆزىنىڭ مۇستەقىل شەكلى ياكى تۇراقلىق كاپىتال شەكلى بىلەن مەھسۇلاتنىڭ سىرتىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، قىممەتنىڭ يەنە بىر قىسمى مەھسۇلاتقا يۆتكەپ بېرىلىدۇ، شۇڭا مەھسۇلات بىلەن بىللە ئوبوروت بولىدۇ. بۇ سورۇندا تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنىڭ بىر قىسمىلا مەھسۇلاتقا كىرىپ قالماي، بەلكى قىممەتنىڭ بۇ قىسمى تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئىستېمال قىممىتى، يەنى ئەمەلىي گەۋدە (سۇبستانسىيە)مۇ مەھسۇلاتقا كىرىدۇ.

تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ كاتېگورىيىسى بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ كاتېگورىيىسىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىدىغان بۇ تۈپ خاتالىقنى بىر ياققا قايرىپ قويىمىز، ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ تا بۈگۈنگە قەدەر ئۇقۇم بەلگىلىمىلىرىدە، ئالدى بىلەن تۆۋەندىكى سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن قالايمىقانچىلىق ئىچىگە پېتىپ قالغان.

ئۇلار ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي جەھەتتىن ئىگە بولغان بەزى خۇسۇسىيىتىنى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىۋاستە خۇسۇسىيىتى دەپ قارىغان، مەسىلەن، ئۆينىڭ ماددىي مۇقىملىقىنى. لېكىن بىزمۇ ئاسانلا ئىسپاتلايمىزكى، ئۆزىمۇ تۇراقلىق كاپىتال بولغان باشقا بەزى ئەمگەك ۋاستىلىرى ئەكسىچە خۇسۇسىيەتكە ئىگە، مەسىلەن، پاراخوت - كېمىلەرنىڭ ماددىي جەھەتتىكى ھەرىكەتلىكلىكى.

ياكى ئۇلار ئىقتىسادنىڭ قىممەت ئوبوروتى كەلتۈرۈپ چىقارغان شەكلەن بەلگىلىمىلىكلىكىنى ماددىنىڭ خۇسۇسىيىتى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىدۇ، خۇددى ئەسلىدىن ئېيتقاندا، تۈپتىن

كاپىتال بولمىغان، پەقەت مۇئەييەن ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت دائىرىسىدە ئاندىن كاپىتال بولىدىغان نەرسىلەرگە ئوخشاش، **ئۇلارنىڭ ئەسلىدىن ئېيتقاندا**، تۇغۇلۇشىدىلا مەلۇم شەكىلگە ئىگە بولۇپ قالغان كاپىتال — تۇراقلىق كاپىتال ياكى تۇراقسىز كاپىتالغا ئوخشاش. بىز بىرىنچى كىتابنىڭ 5 - بابىدا مەيلى ئەمگەكنىڭ جەريانى قانداق ئىجتىمائىي شارائىتتا داۋاملاشسۇن، ھەربىر ئەمگەك جەريانىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەمگەك ۋاستىسى ۋە ئەمگەك ئوبيېكتى دەپ ئايرىلىدۇ، دەپ ئۆتكەنىدۇق.[49] ئەمما، ھەر ئىككىلىسى پەقەت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى شارائىتىدىلا ئاندىن كاپىتالغا، ئالدىنقى قىسىمدا تىلغا ئېلىنغان «ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى»غا ئايلىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئەمگەك ۋاستىلىرى بىلەن ئەمگەك ئوبيېكتىنىڭ ئەمگەك جەريانىنىڭ خۇسۇسىيىتىنى ئاساس قىلىدىغان بۇ پەرقى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ يېڭى شەكىلدىكى پەرقى سۈپىتىدە قايتا كۆرۈلىدۇ. پەقەت شۇ سەۋەبتىنلا ئەمگەك ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان نەرسە تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ. ئەگەر ماددىي خۇسۇسىيىتى بويىچە بولغاندا، ئۇ ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەندىن باشقا، يەنە باشقا فۇنكسىيىنىمۇ ئۆتىيەلىسە، ئۇنداقتا ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتال بولۇش - بولالماسلىقى ئۇنىڭ فۇنكسىيىسىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا ئاساسەن بەلگىلىنىدۇ. ھايۋان ئەمگەككە سېلىنىدىغان ھايۋان بولغاندا تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ؛ سەمىرتىلىدىغان ھايۋان بولغاندا خام ئەشيا بولىدۇ، ئۇ ئاخىرىدا مەھسۇلات سۈپىتىدە ئوبوروتقا كىرىدۇ، شۇڭا تۇراقلىق كاپىتال بولماي، تۇراقسىز كاپىتال بولىدۇ.

بەزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى خېلى ئۇزاق ۋاقىتقىچە



تەكرار داۋاملىشىدىغان، لېكىن ئۆزئارا باغلىنىپ تۇرىدىغان، ئۇزۇلمەي داۋاملىشىدىغان، شۇ سەۋەبتىن بىر ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىنى — يەنى بىر مەھسۇلاتنى ئىشلەش ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان پۈتۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى — شەكىللەندۈرىدىغان ئەمگەك جەريانىغا مۇقىملىشىدۇ، نوقۇل بولغان مۇنداق خېلى ئۇزاق ۋاقىتتىكى تۇراقلىق مەۋجۇتلۇق خۇددى تۇراقلىق كاپىتالغا ئوخشاش، كاپىتالىستتىن كاپىتالنى خېلى ئۇزاق ۋاقىت ئالدىن تۆلەشنى تەلەپ قىلىدۇ، لېكىن بۇ ھال ئۇنىڭ كاپىتالىنى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرالمايدۇ. مەسىلەن، ئۇرۇق تۇراقلىق كاپىتال ئەمەس، بەلكى خام ئەشيا، ئۇ ئالاھازەل بىر يىل ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا تۇراقلىشىدۇ، ھەممە كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەندە، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملىشىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بارلىق ئامىلىمۇ ئۆزلىرىنىڭ ماددىي شەكلى، فۇنكسىيىسى ۋە قىممەت ئوبوروت شەكلىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، شۇنداق بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تۈرلىرى ئوخشاش بولمىغاچقا ياكى ئالدىن كۆزلەنگەن ئەسقاتىدىغان ئۈنۈمى ئوخشاش بولمىغاچقا، كاپىتالنىڭ مۇنداق مۇقىم مەۋجۇت بولۇشى ۋاقىت جەھەتتىن ئۇزاقمۇ بولىدۇ، قىسقىمۇ بولىدۇ، لېكىن بۇ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنى پەيدا قىلمايدۇ.[20]

بىر قىسىم ئەمگەك ۋاستىلىرى جۈملىدىن ئادەتتىكى ئەمگەك شارائىتى ئەمگەك ۋاستىسى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن ياكى ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىشقا

(20) تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالغا تەبىر بېرىش قىيىن بولغانلىقتىن، جاناب لورېنتس شتېيىن: چۈشەندۈرۈشكە ئوڭاي بولسۇن ئۈچۈن مۇشۇنداق پەرقلەندۈرۈلگەن، دەپ قارايدۇ.

تەييارلانغان هامان، مۇئەييەن جايغا، مەسىلەن، ماشىنىغا مۇقىملىنىدۇ، ياكى دەسلەپتىلا مۇقىم بولغان، ئۆزى تۇرۇشلۇق جايدىن ئايرىغىلى بولمايدىغان شەكىل بىلەن ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. مەسىلەن، تۇپراق ياخشىلاش، زاۋۇت ئۆيلىرى، ئېگىز دومنا پېچ، قانال، تۆمۈريول قاتارلىقلار. بۇ يەردە، ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىڭ ئۆزى فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان جەرياندا ئۇزاققىچە مۇقىم مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىمۇ ئۇلارنىڭ ھېس قىلغىلى بولىدىغان مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئۇسۇلى بەلگىلەيدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، يەنە بىر خىل ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ئورنىنى ماددىي جەھەتتىن ئۇزلۇكسىز ئۆزگەرتىپ، ئۇزلۇكسىز ھەرىكەت قىلىپ تۇرىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەرياندا بولىدۇ، مەسىلەن، پاراۋۇز، پاراخوت - كېمە، ئەمگەك ئۇلاغلىرى، ۋەھاكازالار. بىر سورۇندا، تۇراقلىق بولۇش ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنى تۇراقلىق كاپىتال خۇسۇسىيىتىگە ئىگە قىلمايدۇ، يەنە بىر سورۇندا، تۇراقسىزلىقىمۇ ئۇنى مۇنداق خۇسۇسىيەتتىن مەھرۇم قىلمايدۇ. بىراق، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى بىر جايغا مۇقىملىنىپ، شۇ جايدا مەھكەم يىلتىز تارتىدىغان پاكىت بۇ بىر قىسىم تۇراقلىق كاپىتالنى خەلق ئىگىلىكىدە بىر خىل ئۆزگىچە رولغا ئىگە قىلىدۇ. ئۇلارنى چەت ئەلگە توشۇشقا بولمايدۇ، تاۋار سۈپىتىدە دۇنيا بازىرىدا ئوبوروت قىلىشقا بولمايدۇ. مۇنداق تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئىگىدارلىق ھوقۇق گۇۋاھنامىسىنى ئالماشتۇرۇشقا، ئېلىپ - سېتىشقا بولىدۇ، بۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئۇقۇم جەھەتتىن ئوبوروت قىلىشقا بولىدۇ. مۇنداق ئىگىدارلىق ھوقۇق گۇۋاھنامىسىنى ھەتتا چەت ئەلدىكى بازاردا ئوبوروت قىلىشقا بولىدۇ، مەسىلەن، پاي چېكى شەكلىدە. لېكىن بۇ خىلدىكى مۇقىم كاپىتالغا ئىگىدارلىق قىلغۇچىنىڭ جىسمانىي



جەھەتتىكى ئالمىشىشى بىر دۆلەتنىڭ بايلىقىنىڭ ئۆزگەرمەس، ماددىي جەھەتتىن مۇقىم بولغان قىسمى بىلەن ئۆزگىرىدىغان قىسمىنىڭ نىسبىتىدە ئۆزگىرىش پەيدا قىلمايدۇ.(21)

تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆزگىچە ئوبوروتى ئۆزگىچە دەۋرىي ئوبوروتنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خوراپ ماددىي شەكلىدە يوقالغان قىسمىنىڭ قىممىتى مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسىم قىممىتى سۈپىتىدە ئوبوروت بولىدۇ. مەھسۇلات ئوبوروت ئارقىلىق تاۋاردىن پۇلغا ئايلىنىدۇ؛ دېمەك ئەمگەك ۋاسىتىلىرىدىن مەھسۇلات تەرىپىدىن ئوبوروتقا ئېلىپ كىرىلگەن قىسمىنىڭ قىممىتىمۇ پۇلغا ئايلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە مۇنداق ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى قىممەتنى ئۈستىگە ئالغۇچىلىقتىن قانداق دەرىجىدە قېپقېلىشىغا ئەگىشىپ، ئۇنىڭ قىممىتىمۇ شۇنداق دەرىجىدە ئوبوروت جەريانىدىن پۇل سۈپىتىدە تامچە - تامچە ھالدا چۈشۈپ قالىدۇ. شۇڭا، مۇنداق ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى بۇ چاغدا قوش مەۋجۇتلۇققا ئېرىشىدۇ. بۇنىڭ بىر قىسمى يەنىلا ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مەنسۇپ بولغان ئىستېمال شەكلى ياكى ئەمەلىي نەرسە شەكلى بىلەن چۈشەپ قويۇلىدۇ، يەنە بىر قىسمى پۇل سۈپىتىدە بۇ شەكلىدىن چىقىپ كېتىدۇ. ئەمگەك ۋاسىتىلىرى فۇنكسىيە ئۆتىگەن جەرياندا، ئۇنىڭ ئەمەلىي نەرسە شەكلىدە مەۋجۇت بولغان قىسمىنىڭ قىممىتى ئۇزلۇكسىز ئازىيىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ پۇل شەكلىگە ئايلانغان قىسمىنىڭ قىممىتى، تا ئۇنىڭ ئۆمرى ئاخىرلاشقانغا، ئۇنىڭ پۈتۈن قىممىتى ئۆزىنىڭ جەسىتىدىن

(21) يۇقىرىقىسى IV نۇسخىسى، تۆۋەندىكىسى II نۇسخىسى.

ئايرىلىپ، پۇلغا ئايلانغانغا قەدەر ئاشىدۇ، بۇ يەردە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ ئامىلىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىدىكى ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى ئايان بولىدۇ. ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى بىلەن ئۇنىڭ قىممەتنى ئۇستىگە ئالغۇچىسى بولغان تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى بىرلا ۋاقىتتا بولىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ پۇل شەكلىدە يەنە ئىستېمال شەكلىگە ئايلىنىشى تاۋارنى يەنە پۇلغا ئايلاندۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىدىن ئايرىلىپ چىقىشى، ئېنىق قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى تەرىپىدىن، يەنى شۇنداق بىر مەزگىللىك ۋاقىت تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ، بۇ بىر مەزگىللىك ۋاقىت ئىچىدە، ئەمگەك ۋاستىلىرى خوراپ تۈگىگەچكە، چوقۇم ئۇلارنىڭ ئورنىغا ئوخشاش خىلدىكى يېڭى ماددىي بۇيۇملارنى ئالماشتۇرۇش زۆرۈر بولىدۇ. ئەگەر قىممىتى 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ بولغان بىر ماشىنا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان مەزگىل ئون يىل دەپ پەرەز قىلساق، ئەسلىدە بۇ ماشىنىغا ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىمۇ ئون يىل بولىدۇ. بۇ ئون يىلدا ئۇنى يېڭىلاش زۆرۈر بولمايدۇ، ئۇ ئەمەلىي نەرسە شەكلىدە رولىنى داۋاملىق جارى قىلدۇرىدۇ. بۇ مەزگىلدە ئۇنىڭ قىممىتى قىسمەن - قىسمەن ھالدا ئۇ ئۈزلۈكسىز ئىشلەپچىقارغان تاۋارنىڭ بىر قىسمىنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە ئوبوروت بولىدۇ، تەدرىجىي ھالدا ئايلانغان مۇنداق پۇل ئاخىرى ئون يىل تۈگىگەندە، تامامەن پۇلغا ئايلىنىدۇ ھەمدە پۇلدىن يەنە بىر ماشىنىغا ئايلىنىدۇ، يەنى ئۆزىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنى تاماملايدۇ. مۇنداق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى يېتىپ كەلگۈچە، ئۇنىڭ قىممىتى ئاۋۋال پۇل تەييارلىق فوندى شەكلىدە تەدرىجىي ھالدا جۇغلىنىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قالغان ئامىللىرىنىڭ بىر



قىسمى قوشۇمچە ماتېرىيال ۋە خام ئەشيادىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالدىن تەركىب تاپىدۇ، بىر قىسمى ئەمگەك كۈچىگە سېلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن تەركىب تاپىدۇ.

ئەمگەك جەريانى ۋە قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىغا يۈرگۈزۈلگەن تەھلىل (1 - كىتاب 5 - باب) شۇنى كۆرسىتىدۇكى، بۇ ئوخشاش بولمىغان تەشكىلىي قىسىملار مەھسۇلات شەكىللەندۈرۈش ئامىلى ۋە قىممەت شەكىللەندۈرۈش ئامىلى سۈپىتىدە بولۇپ، تامامەن ئوخشاش بولمايدۇ. قوشۇمچە ماتېرىيال ۋە خام ئەشيادىن تەركىب تاپقان ئاشۇ بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتى — ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ قىممىتى بىلەن تامامەن ئوخشاش — پەقەت يۆتكەلمە قىممەت سۈپىتىدىلا يەنە مەھسۇلات قىممىتىدە ئايان بولىدۇ، ئەمما ئەمگەك كۈچى ئەمگەك جەريانى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ قىممىتىدىكى تەڭ قىممەتتىكى نەرسىلەرنى مەھسۇلاتقا ئۇستىلەپ قوشىدۇ، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئەمەلىيەتتە ئۆزىنىڭ قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ. ئىككىنچىدىن، بىر قىسىم قوشۇمچە ماتېرىيال، مەسىلەن، يېقىلغۇ قىلىنىدىغان كۆمۈر، يورۇتۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان كۆمۈر گازى قاتارلىقلار ئەمگەك جەريانىدا ئىستېمال قىلىنىۋېتىلىدۇ. لېكىن ماددىي جەھەتتىن مەھسۇلاتقا كىرمەيدۇ، يەنە بىر قىسىم قوشۇمچە ماتېرىيال جىسىم قاتارىدا مەھسۇلاتقا كىرىدۇ ھەمدە مەھسۇلات سۇبستانسىيىسى بولغان ماتېرىيالغا ئايلىنىدۇ. بىراق، بۇ بارلىق پەرقلەر ئوبوروتقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، دېمەك دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ئۇسۇلىدىن ئېيتقاندا، مۇناسىۋەتسىز بولىدۇ. قوشۇمچە ماتېرىياللار ۋە خام ئەشيالار مەھسۇلات شەكىللەندۈرۈش ۋاقتىدا تامامەن خوراپ تۈگەپ كەتكەندىلا، ئۇلار ئۆزىنىڭ ھەممە

قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ . شۇڭا بۇ قىممەتمۇ تامامەن مەھسۇلات ئارقىلىق ئوبوروت بولۇپ ، پۇلغا ئايلىنىدۇ ھەمدە پۇلدىن يەنە تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىغا ئايلىنىدۇ . ئۇنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىغا ئوخشاش ئارىلىقتا ئۈزۈلۈپ قالمايدۇ ، بەلكى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئۆزىنىڭ تۈرلۈك شەكىللىرى ئارقىلىق تامامەن ئايلىنىدۇ ، شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ ئامىللىرى ئۈزلۈكسىز ھالدا ئەمەلىي نەرسە شەكلىدە يېڭىلىنىدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئەمگەك كۈچىگە سېلىنغان ئۆزگىرىشچان تەشكىلىي قىسمىغا كەلسەك ، ئەمگەك كۈچىنى مۇئەييەن ۋاقىت بويىچە سېتىۋالغىلى بولىدۇ . كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغان ھەمدە ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزگەن ھامان ، ئۇ (ئەمگەك كۈچى) ئۇنىڭ (كاپىتالىستنىڭ) كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنى ، يەنى كاپىتالىنىڭ ئۆزگىرىشچان تەشكىلىي قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ . ئۇ ھەر كۈنى مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە رول ئوينايدۇ ، بۇ ۋاقىت ئىچىدە ئۇ ئۆزىنىڭ بىر كۈنلۈك ھەممە قىممىتىنى ، بەلكى يەنە نورمىدىن ئاشقان قوشۇمچە قىممىتىنى مەھسۇلاتقا ئۇستىلەپ قويىدۇ ؛ بۇ يەردە بىز بۇ نورمىدىن ئاشقان قوشۇمچە قىممەتنى ۋاقىتىنچە بىر ياققا قايرىپ قويىمىز . مەسىلەن ، ئەمگەك كۈچى بىر ھەپتە بويىچە سېتىۋېلىنغان ھەمدە رول ئوينىغاندىن كېيىن ، بۇنداق سېتىۋېلىش ئادەت بولۇپ قالغان مەزگىل بويىچە ئۈزلۈكسىز يېڭىلاپ تۇرۇلۇشى كېرەك . ئەمگەك كۈچى فۇنكسىيە ئۆتىگەندە ئۆزىنىڭ قىممىتىنىڭ تەڭ قىممەتتىكى نەرسىسىنى مەھسۇلاتقا ئۇستىلەپ قوشىدۇ ، بۇ تەڭ قىممەتتىكى نەرسە مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروت قىلىنىشىغا ئەگىشىپ پۇلغا ئايلىنىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ئۇدا



داۋاملىشىدىغان ئايلىنىشنى ئۈزۈپ قويماسلىق ئۈچۈن ، بۇ تەڭ قىممەتتىكى نەرسىنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇلدىن يەنە ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرۇش ياكى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئۇنىڭ ھەرقايسى شەكلىنىڭ مۇكەممەل ئايلىنىشىدىن ئۆتكۈزۈش ، يەنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئوبوروت قىلىش كېرەك .

شۇڭا ، ئەمگەك كۈچىگە ئالدىن تۆلەنگەن ئاشۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتى تامامەن مەھسۇلاتقا كۆچۈپ (بىز بۇ يەردە ھەمىشە قوشۇمچە قىممەتنى تىلغا ئالماي بىر ياققا قايرىپ قويىمىز) ، مەھسۇلات بىلەن بىللە ئوبوروت ساھەسىنىڭ ئىككى فورماتسىيىلىك ئۆزگىرىشىدىن ئۆتىدۇ ھەمدە مۇنداق ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىش ئارقىلىق ، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قوشۇلۇپ كېتىدۇ . شۇڭلاشقا ، يەنە بىر سورۇندا ، يەنى قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىدىن ئېيتقاندا ، مەيلى ئەمگەك كۈچى بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالدا شەكىللەنگەن **غەيرىي تۇراقلىق** كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىنىڭ قانداق دەرىجىدە ئوخشاش بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر ، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ مۇنداق دەۋرىي ئوبوروت ئۇسۇلى بۇ تەركىبىي قىسىم بىلەن ئوخشاش بولىدۇ ، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن ئەكسىچە بولىدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ ئىككى تەركىبىي قىسمى — ئەمگەك كۈچىگە سېلىنغان قىممەت قىسمى ۋە غەيرىي تۇراقلىق كاپىتالنى شەكىللەندۈرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە سېلىنغان قىممەت قىسمى — ئۇلارنىڭ دەۋرىي ئوبوروت جەھەتتىكى مۇنداق ئورتاقلىق سەۋەبىدىن ، ئوبوروت كاپىتالى سۈپىتىدە تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ .

بىز بۇرۇن دەپ ئۆتكەندۇق[50] ، كاپىتالىست ئەمگەك كۈچى ئىشلىتىش ئۈچۈن ئىشچىلارغا تۆلىگەن پۇل ، ئەمەلىيەتتە

ئىشچىلارنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمەن تەڭ قىممەتكە ئىگە شەكلىدۇر. مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ماددىي جەھەتتە تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ. لېكىن بۇ يەردە بىز دەۋرىي ئوبوروتنى تەكشۈرگەن چېغىمىزدا، مەسىلە شەكىلدىن ئىبارەت بولىدۇ. كاپىتالىستنىڭ سېتىۋالىدىغىنى ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئەمەس، بەلكى ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى. ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنى شەكىللەندۈرىدىغىنى، ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئەمەس، بەلكى ئىشچىلارنىڭ ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان ئەمگەك كۈچى. كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك جەريانىدا ئىشلەپچىقىرىش ئورنىدا ئىستېمال قىلىدىغىنى ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسى ئەمەس، بەلكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى. ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى يەنە ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرۇپ ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنى قامداشقا قۇلايلىق بولسۇن ئۈچۈن، ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىپ تاپقان پۇلنى يەنە تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ئايلاندۇرۇش؛ بۇ تۆۋەندە بايان قىلىنىدىغان ئەھۋالغا تامامەن ئوخشايدۇ: پۇلغا ئېرىشىش ئۈچۈن تاۋار ساتىدىغان كاپىتالىست تاۋار ئىچىدىكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىنى ئۆزىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسىگە ئايلاندۇرىدۇ، لېكىن بۇنىڭلىق بىلەن ئۇنىڭ تاۋارلىرىنى سېتىۋالىدىغان ئادەم ئۇنىڭغا (تاۋارنىڭ پۇلىنى) تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن تۆلەيدۇ دېگىلى بولمايدۇ. ئىشچىنىڭ بىر قىسىم ئىش ھەققى تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن، يەنى ئەمەلىي نەرسە بىلەن تۆلەنگەن تەقدىردىمۇ، لېكىن بۈگۈنكى ئەھۋالدىن ئېيتقاندا، بۇ ئىككىنچى قەدەمدىكى ئېلىم - سېتىم. ئىشچى مۇئەييەن باھادا ئەمگەك كۈچىنى ساتىدۇ ھەمدە ئىككى تەرەپ



كېلىشىم ھاسىل قىلىدۇ، ئۇ (ئىشچى) تۇرمۇش ۋاستىسى شەكلى بىلەن بۇ باھانىڭ بىر قىسمىغا ئېرىشىدۇ. بۇ ھال تۆلەش شەكلىنىلا ئۆزگەرتىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ساتقىنى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى ئىكەنلىكىدەك بۇ پاكىتنى ئۆزگەرتمەيدۇ. بۇ ئىككىنچى قېتىمدىكى ئېلىم - سېتىم ئەمدى ئىشچى بىلەن كاپىتالىست ئوتتۇرىسىدا بولماي، بەلكى تاۋار سېتىۋالغۇچى بولغان ئىشچى بىلەن تاۋار ساتقۇچى بولغان كاپىتالىست ئوتتۇرىسىدا بولىدۇ؛ تۇنجى قېتىمدىكى ئېلىم - سېتىمدا، ئىشچى تاۋار (ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچى)نى ساتقۇچى، كاپىتالىست تاۋارنى سېتىۋالغۇچى بولىدۇ. بۇنداق ئەھۋال كاپىتالىستنىڭ باشقا بىر خىل تاۋارنى ئۆزىنىڭ تاۋىرىنىڭ ئورنىغا ئالماشتۇرغىنىغا، مەسىلەن، تۆمۈرگە تۆمۈر قۇيمىلار زاۋۇتىغا سېتىپ بەرگەن ماشىنىلارنى ئالماشتۇرغانغا ئوخشايدۇ. شۇڭا، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولۇپ تۇراقسىز كاپىتالغا ئېرىشىشتە بەلگىلىمە خاراكتېرگە ئىگە بولغىنى ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسى ئەمەس، ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىمۇ ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئەمگەك كۈچىگە سېلىنىغان ئاشۇ بىر قىسىم قىممىتى. بۇ بىر قىسىم قىممەت ئۆزىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت شەكلى سەۋەبىدىن، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ مەلۇم تەشكىلىي قىسمى بىلەن ئوخشاش بولۇش، لېكىن ئۇنىڭ باشقا بەزى تەشكىلىي قىسىملىرى بىلەن قارىمۇقارشى بولۇش خاراكتېرىنى ئالغان.

ئەمگەك كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا سېلىنىغان ئوبوروت كاپىتالنىڭ قىممىتى پۈتكەن مەھسۇلاتقا كەتكەن ۋاقىتقا قاراپ تۆلىنىدۇ، ئۇ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئاز - كۆپلۈكى بەلگىلىگەن ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىگە ماس كېلىدۇ. بۇ قىممەت

تامامەن مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلىدۇ ، شۇڭا مەھسۇلات سېتىش ئارقىلىق تامامەن ئوبوروتتىن قايتىپ كېلىدۇ ھەمدە قايتىدىن ئالدىن تۆلىنىدۇ . تۇراقسىز كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسىملىرى تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئەمگەك كۈچى ۋە تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ، تەييار مەھسۇلات شەكلىلەندۇرۇشكە ۋە سېتىشقا كەتكەن مىقدار بويىچە ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنىدۇ ، لېكىن ئۇلار ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە يەنە سېتىۋېلىش ئارقىلىق ، پۇل شەكلىدىن ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىغا قايتا ئايلىنىش ئارقىلىق ئالماشتۇرۇلىدۇ ۋە يېڭىلىنىدۇ . تۇراقلىق كاپىتال ئامىللىرىغا سېلىشتۇرغاندا ، ئۇلارنىڭ بىراقلا بازاردىن ئېلىنىدىغان مىقدارى بىرقەدەر كىچىك بولىدۇ ، لېكىن يەنە تېخىمۇ مۇشكۈل ھالدا قايتا - قايتا ئېلىنىۋېلىنىدۇ ھەمدە ئۇلارغا سېلىنغان كاپىتالنىڭ ئالدىن تۆلىنىشىنى يېڭىلاشقا كېتىدىغان ۋاقىت بىرقەدەر قىسقا بولىدۇ . مۇنداق ئۈزلۈكسىز رەۋىشتىكى يېڭىلىنىش ئۇلارنىڭ بارلىق قىممىتىنى ئوبوروت بولۇۋاتقان مەھسۇلاتنىڭ ئۈزلۈكسىز سېتىلىشىغا ئەگىشىپ كىرىش ئارقىلىق ئېلىپ بېرىلىدۇ . ئاخىرىدا ، فورماتسىيە ئۆزگەرتىدىغان بارلىق ئايلىنىش پەقەت ئۇلارنىڭ قىممىتىدىلا ئەمەس ، بەلكى ئۇلارنىڭ ماددىي شەكلى جەھەتتە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئورۇندىلىدۇ ؛ ئۇلار ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە تاۋاردىن ئوخشاش تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىغا ئايلىنىدۇ .

ئەمگەك كۈچى ئۆزىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈش بىلەن بىللە ، يەنە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قوشۇمچە قىممەتنى ، يەنى ھەقسىز ئەمگەكنىڭ ئۆزىنى مەھسۇلاتقا ئۇستىلەپ قوشىدۇ . شۇڭا ، قوشۇمچە قىممەتمۇ تەييار مەھسۇلاتنىڭ قالغان قىممەت ئامىلىغا ئوخشاش ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە مەھسۇلات تەرىپىدىن ئوبوروتقا ئېلىپ كىرىلىدۇ ھەمدە پۇلغا ئايلاندۇرۇلىدۇ . بىراق



بۇ يەردە بىزنىڭ تەتقىق قىلىدىغىنىمىز ، ئالدى بىلەن كاپىتال قىممەت بىلەن بىللە بىرلا ۋاقىتتا ، دەۋرىي ئوبوروت بولىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى ئەمەس ، بەلكى كاپىتال قىممەتنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى . شۇڭا ، ئالدىنقىسىنى قويۇپ تۇرىمىز .

يۇقىرىدا دېيىلگەنلەرنى يىغىنچاقلىغاندا ، تۆۋەندىكىدەك يەكۈنگە كېلەلەيمىز :

1 . تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتال شەكلىنىڭ مۇئەييەنلىكى شۇنىڭ ئۈچۈن بارلىققا كېلىدۇكى ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتال قىممەت ياكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئوخشاش بولمىغان ھالدا دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ . دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ئوخشاش بولماسلىقى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبلىرىنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش قىممىتىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشتا ئوخشاش بولمىغان روللارنى ئوينىغانلىقىدىن ياكى ئۇلار قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىدا تۈرلۈك ئۆزگىچە روللارغا ئىگە بولغانلىقىدىن ئەمەس ، بەلكى ئۆزلىرىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكىگەنلىكىدىن بولىدۇ . ئاخىرىدا ، قىممەتنى يۆتكەپ بېرىش ئۇسۇلى — دېمەك بۇ قىممەتنىڭ تاۋار ئارقىلىق ئوبوروت بولۇش ئۇسۇلى ۋە مەھسۇلات فورماتسىيىسىنىڭ ئۆزگىرىشى ئارقىلىق ، ئەسلىدىكى ئەمەلىي نەرسە شەكلى بىلەن يېڭىلىنىش ئۇسۇلى — يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ماددىنىڭ فورماتسىيىسى ئوخشاش بولمىغاچقا پەرقلىق بولىدۇ ، ماددىنىڭ بۇ فورماتسىيىسىنىڭ بىر قىسمى ئايرىم مەھسۇلات شەكىللىنىش ۋاقتىدا تامامەن خوراپ كېتىدۇ ، يەنە بىر قىسمى بارا - بارا خوراپ تۈگەيدۇ . شۇڭا ، پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىلا تۇراقلىق

كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال دەپ ئايرىشقا بولىدۇ. ئەكسىچە، مۇنداق قارىمۇقارشىلىق سانائەت كاپىتالىنىڭ باشقا ئىككى خىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئۇسۇلىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، يەنى مەيلى تاۋار كاپىتال ياكى پۇل كاپىتالغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ھەر ئىككىلىسى مەۋجۇت بولمايدۇ. ئۇ ھەم بۇ ئىككى خىل كاپىتال ۋە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قارىمۇقارشىلىقى ئەمەس. مۇنداق قارىمۇقارشىلىق پەقەت **ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالغا نىسبەتەن ھەمدە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئىچىدە** ئاندىن مەۋجۇت بولىدۇ. مەيلى پۇل كاپىتال ۋە تاۋار كاپىتال كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى قانداق ئۆتىسۇن، مەيلى قانداق راۋان ئوبوروت بولسۇن، ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوبوروت تەركىبىي قىسمىغا ئايلانغاندىلا، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان ئوبوروت كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. لېكىن، كاپىتالنىڭ مۇنداق ئىككى خىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى ئوبوروت ساھەسىدە بولىدۇ، شۇڭا بىز تۆۋەندە ئا. سىمىتتىن كېيىنكى ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ خاتا ھالدا ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوبوروت قىسمى بىلەن بىرلىكتە ئوبوروت كاپىتالدىن ئىبارەت بۇ كاتېگورىيىگە كىرگۈزۈپ قويغانلىقىنى كۆرىمىز. ئۇلار ئەمەلىيەتتە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن قارىمۇقارشى بولغان ئوبوروت كاپىتالى، ئەمما تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان ئوبوروت كاپىتالى ئەمەس.

2. تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى، دېمەك ئۇنىڭغا زۆرۈر بولغان دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى تۇراقسىز كاپىتال تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ كۆپ قېتىملىق دەۋرىي ئوبوروتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. تۇراقلىق كاپىتال بىر قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولىدىغان ۋاقىت ئىچىدە، تۇراقسىز



كاپىتال كۆپ قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر قىممەت تەركىبىي قىسمى، پەقەت ئۆزى تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى مەھسۇلات ياسايدىغان ھەمدە تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلىدىغان ۋاقىت تامامەن سەرپ بولۇپ كەتكەندىلا، ئاندىن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ شەكىل مۇئەييەنلىكىگە ئېرىشىدۇ. ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى داۋاملىق ساقلاپ قېلىنىدىغان كونا ئىستېمال شەكلىگە يەنىلا چۈشەپ قويۇلۇشى كېرەك؛ يەنە بىر قىسمى پۈتكەن مەھسۇلات تەرىپىدىن ئوبوروتقا ئېلىپ كىرىلىدۇ. ۋەھالەنكى، پۈتكەن مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروتى ئەينى چاغدا ئوبوروت كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ قىممىتىنى ئوبوروتقا ئېلىپ كىرىدۇ.

3. تۇراقلىق كاپىتالغا سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتى تۇراقلىق كاپىتالنى تەشكىل قىلىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى فۇنكسىيە ئۆتىگەن پۈتكۈل مەزگىلدە، تامامەن بىر قېتىمدىلا ئالدىن تۆلىنىدۇ. شۇڭا، بۇ قىممەتنى كاپىتالىست بىر قېتىمدا ئوبوروتقا كىرگۈزىدۇ؛ لېكىن ئۇ پەقەت تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىسمەن - قىسمەن ھالدا تاۋارنىڭ قىممەت قىسمىغا كىرگۈزۈلگەندىلا ئىشقا ئاشىدۇ، قىسمەن - قىسمەن ھالدا پەيدىنپەي يەنە ئوبوروتتىن ئېلىنىۋېلىنىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى مۇقىم بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىنىڭ ئۆزىدىن پايدىلىنىپ، بىر قېتىمدىلا ئوبوروتتىن ئېلىنىۋېلىنىپ، ئۇلار فۇنكسىيە ئۆتىگەن پۈتكۈل مەزگىلدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلىدۇ، بىراق ئۇلارنى ئوخشاش مەزگىلدە، ئوخشاش تۈردىكى يېڭى بۇيۇم بىلەن ئالماشتۇرۇش، قايتا ئىشلەپچىقىرىش

زۆرۈر بولمايدۇ ، ئۇلار يا ئۇزاق ، يا قىسقا ۋاقىت ئىچىدە داۋاملىق رەۋىشتە ئوبوروتقا سېلىنغان تاۋارنىڭ شەكلىنى ئالىدۇ ، لېكىن ئۆزىنى يېڭىلاپ تۇرىدىغان ئامىلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋالمايدۇ . شۇڭا ، بۇ ۋاقىت ئىچىدە ئۇلار كاپىتالىستنىڭ قايتىدىن ئالدىن تۆلىشىنىمۇ تەلەپ قىلمايدۇ . ئاخىرىدا ، تۇراقلىق كاپىتالغا سېلىنغان كاپىتال قىممەت ، ئۇ تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى فۇنكسىيە ئۆتىگەن مەزگىلدە ، ماددىي جەھەتتە ئەمەس ، بەلكى قىممەت جەھەتتە ئۆزىنىڭ تۇرلۇك شەكىلدىكى ئايلىنىشىدىن ئۆتىدۇ ھەمدە بۇمۇ پەقەت قىسمەن - قىسمەن ھالدا بارا - بارا بولىدۇ . دېمەك ، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ، تاۋارنىڭ قىممەت قىسمى سۈپىتىدە ئوبوروت بولىدۇ ھەمدە پۇلغا ئايلىنىدۇ ، لېكىن پۇلدىن يەنە ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ئەمەلىي نەرسە شەكلىگە ئۆزگەرمەيدۇ . پۇلدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بولغان ئەمەلىي نەرسە شەكلىگە ئۆزگىرىشتەك مۇنداق قايتا ئۆزگىرىش ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى فۇنكسىيە ئۆتىگەن مەزگىلدە ئاخىرلىشىدۇ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى تامامەن ئىشلەتكىلى بولمايدىغان بولۇپ قالغاندىلا ، ئاندىن كۆرۈلىدۇ .

4 . ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۇزلۇكسىز داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن ، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ تۇرلۇك ئامىللىرى ، تۇراقلىق مۇلۇكنىڭ تۇرلۇك ئامىللىرىغا ئوخشاش ، ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملاشتۇرۇلىدۇ . بىراق مۇنداق مۇقىملاشتۇرۇپ قويۇلغان تۇراقسىز كاپىتال ئامىللىرى ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ئەمەلىي نەرسە شەكلى جەھەتتىن يېڭىلىنىدۇ (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى يېڭى بىر بۇيۇم ئارقىلىق ، ئەمگەك كۈچى ئۇزلۇكسىز يېڭىلاش ئارقىلىق سېتىۋېلىنىدۇ) ؛ تۇراقلىق



كاپىتالنىڭ تۇرلۇك ئامىللىرى ئۆزلىرى مەۋجۇت بولغان پۈتكۈل مەزگىلدە ھەم ئۇنىڭ ئۆزى يېڭىلانمايدۇ ، ئۇلارنى سېتىۋېلىش ئۈچۈنمۇ يېڭىلاش كەتمەيدۇ . خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، كونا خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال پۈتكەن مەھسۇلات شەكلىدە ئىشلىتىۋېتىلگەندە ، ھەمىشە ئوخشاش بىر خىل يېڭى ماددىي بۇيۇم ئارقىلىق يېڭىلىنىدۇ . ئەمگەك كۈچىمۇ ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، لېكىن بۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ سېتىۋېلىنىشىنىڭ ئۇزلۇكسىز رەۋىشتىكى يېڭىلىنىشىلا بولىدۇ ، ئۇنىڭ ئۈستىگە كۆپ ھاللاردا ، ئادەم يۆتكىلىپ تۇرىدۇ . ئەكسىچە بولغاندا ، ئوخشاش بىر ئىمارەت ، ماشىنا ، ۋەھاكازالار تۇراقسىز كاپىتال تەكرار دەۋرىي ئوبوروت بولغاندا ، تەكرار بولىدىغان ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا داۋاملىق تۇردە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ .

## II . تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسىملىرى ، ئۇلارنىڭ تولۇقلىنىشى ، رېمونت قىلىنىشى ھەم جۇغلىنىشى

ئوخشاش بىر سەرمايىدە ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ھەرقايسى ئامىللىرىنىڭ ئۆمرى ئوخشاش بولمايدۇ ، دېمەك يەنە ئوخشاش بولمىغان دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى بولىدۇ . مەسىلەن ، تۆمۈريولنى مىسالغا ئالساق ، رېلىس ، شىپال ، توپا - تاش قۇرۇلۇشى قۇرۇلمىسىغا كېتىدىغان نەرسىلەر ، ۋوگزال ئۆي - ئىمارەتلىرى ، كۆۋرۈك ، تونېل ، پاراۋوز ۋە ۋاگون قاتارلىقلارنىڭ

ھەرقايسىسىنىڭ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ۋاقتى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بولىدۇ. دېمەك بۇنىڭدا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭمۇ ئوخشاش بولمىغان دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى بولىدۇ. ئۆي - ئىمارەتلەر، ۋوگزال سۇپىلىرى، سۇ مۇنارلىرى، ئاسما يوللار، تونېللار، يەر ئاستى يوللىرى ۋە يول ئۇلى، قىسقىسى، ئەنگلىيە تۆمۈريوللىرىدا تېخنىكىلىق قۇرۇلۇش دەپ ئاتىلىدىغانلىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى كۆپ يىللارغىچە يېڭىلاش ھاجەتسىز. ئەڭ ئاسان بۇزۇلىدىغىنى يول ۋە پاراۋۇز..

ھازىرقى زامان تۆمۈريولى ياساش باشلانغان دەسلەپكى مەزگىلدە، بىر خىل قاراش كەڭ تارقالغان ھەمدە ئەڭ مۇنەۋۋەر ئەمەلىي تەجرىبىلەرگە ئىگە ئىنژېنېرلارنىڭ ماختىشىغا ئېرىشكەنىدى. بۇ قاراش بويىچە بولغاندا، بىر تۆمۈريول 100 يىلغىچە بۇزۇلمايتتى، رېلىسنىڭ ئۇپراپ بۇزۇلۇشى تولىمۇ روشەن بولمايتتى، ھەتتا مالىيە ۋە ئىشلىتىشتىن ئىبارەت ئىككى جەھەتكە ئەھمىيەت بېرىش ھاجەتسىز ئىدى؛ شۇ چاغدا ياخشى تۆمۈريولنىڭ ئۆمرى 100 — 150 يىل بولىدۇ دەپ پەرەز قىلىنغانىدى. لېكىن ئۇزاق ئۆتمەي ئايان بولدىكى، رېلىسنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆمرى 20 يىلدىن ئېشىپ كەتمىدى، دەرۋەقە بۇ ھال پاراۋۇزنىڭ سۈرئىتى، پويىز سوستاۋىنىڭ ئېغىرلىقى ۋە ئۆتۈشۈش قېتىم سانى، رېلىسنىڭ ئۆزىنىڭ قېلىنلىقى ھەم باشقا بىرمۇنچىلىغان ئامىللارغا باغلىق بولدى. بەزى ۋوگزاللاردا، چوڭ قاتناش مەركەزلىرىدە، رېلىس ھەتتا ھەر يىلى ئۇپراپ بۇزۇلۇپ كەتتى. ئالاھازەل 1867 - يىلى پولات رېلىس ئىشلىتىلىشكە باشلاپ، چىقىم تۆمۈر رېلىسنىڭكىدىن بىر ھەسسىدەك ئېشىپ كەتتى. ئەمما ئۇنىڭ چىداش ۋاقتى بىر ھەسسىدىن ئارتۇقراق ئۇزاردى. شىپالنىڭ ئۆمرى 12 — 15 يىل بولدى. ۋاگونلارغا



كەلسەك، يۈك ۋاگونلىرىنىڭ بۇزۇلۇشى يولۇچىلار ۋاگونلىرىدىن كۆپ بولىدى. پاراۋۇزنىڭ ئۆمرى 1867 - يىلىدىكى ستاتىستىكىغا قارىغاندا 10 — 12 يىل بولغان.

ئۇپراپ بۇزۇلۇشنى ئالدى بىلەن ئىشلىتىشنىڭ ئۆزى كەلتۈرۈپ چىقارغان. ئومۇمەن ئېيتقاندا، تۆمۈر رېلىسنىڭ بۇزۇلۇشى پويىز سوستاۋىنىڭ ئۆتۈشۈش قېتىم سانى بىلەن ئوڭ تاناسىپ بولغان (ر . س . 17645 - نومۇرلۇق)[22]. سۈرئەت تېزلىتىلگەندە، بۇزۇلۇشنىڭ كۆپىيىش نىسبىتى سۈرئەتنى تېزلىتىش نىسبىتىنىڭ كۋادىراتىدىن چوڭ بولغان؛ دېمەك پويىزنىڭ سۈرئىتى ئىككى ھەسسە ئاشۇرۇلغاندا، بۇزۇلۇش تۆت ھەسسىدىن ئارتۇق بولغان (ر . س . 17046 - نومۇرلۇق).

ئىككىنچىدىن، ئۇپراپ بۇزۇلۇشنى تەبىئەت كۈچىنىڭ تەسىرى پەيدا قىلغان. مەسىلەن، شىپال ئەمەلىي ئۇپراشنىڭ تەسىرىگىلا ئۇچراپ قالماي، يەنە چىرىپ بۇزۇلغان.

«تۆمۈريول ئاسراش ھەققىنىڭ ئاز - كۆپلۈكى، ئاساسلىقى، تۆمۈريول قاتنىشى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئۇپراپ بۇزۇلۇشقا ئەمەس، بەلكى ئاتموسفېرا تەسىر كۆرسىتىپ تۇرغان ياغاچ، تۆمۈر، خىش، تاش قاتارلىق ماددىلارغا باغلىق. زېمىستان قىش پەسلىدىكى بىر ئايلىق ۋاقىت تۆمۈريولغا كەلتۈرۈپ بېرىدىغان زىيان پۈتۈن بىر يىللىق تۆمۈريول قاتنىشى كەلتۈرۈپ بېرىدىغان زىياندىنمۇ ئېغىر بولىدۇ.» (ر . پ ۋىليام «تۆمۈريولنىڭ ئاسرىلىشى» توپا - تاش قۇرۇلۇشى ئىنژېنېرىنىڭ دوكلاتى، 1867 - يىلى كۈز.)[51]

ئاخىرىدا، بۇ يەردە يىرىك سانائەتلەرنىڭ ھەرقايسى

(22) ر . س . بەلگىسى قويۇلغانلىكى ئىزاھاتلار «خانلىق تۆمۈريول كومىتېتى، كومىتېت ئەزالىرى ئاڭلاپ ئۆتكەن گۇۋاھلىق سۆزلىرى خاتىرىسى. پارلامېنتنىڭ ئىككى پالاتاسىغا يوللانغان»دىن ئېسپاتلار كەلتۈرۈلگەن. 1867 - يىلى لوندون نەشرى — سوئال - جاۋابلارغا نومۇر قويۇلغان. بۇ يەردە نومۇرمۇ كۆرسىتىلگەن.

تارماقلىرىغا ئوخشاش ، شەكىلسىز خوراشلارمۇ تەسىر كۆرسىتىپ تۇرىدۇ . ئەسلىدە 40 مىڭ فوند ستېرلىڭغا يارايدىغان مىقدارى ئوخشاش بولغان ۋاگون ۋە پاراۋۇزنى ئون يىلدىن كېيىن ئادەتتە 30 مىڭ فوند ستېرلىڭغا سېتىۋالغىلى بولىدۇ . شۇڭا ، ئىستېمال قىممىتى ئازايمىغان تەقدىردىمۇ ، بۇ ماددىي ئەشيالارنىڭ بازار باھاسىنىڭ 25% ىنىمۇ كۆرسى چۈشۈپ كەتكەنلىك ھېسابىغا كىرگۈزۈش كېرەك . (لاردنېر «تۆمۈر يول ئىگىلىكى» [120 - بەت] )

«تونېللىق كۆۋرۈكلەر ھازىرقى شەكلى بويىچە يېڭىلانمايدۇ.»

(چۈنكى ھازىر بۇنداق كۆۋرۈكنىڭ شەكلى ئىسلاھ قىلىنىپ بولغان . )

«ئۇلارنى ئادەتتىكىچە رېمونت قىلىش، مەلۇم قىسمىنى چىقىرىۋېتىش، ئالماشتۇرۇش پايدىسىز.» (ۋ • پ • ئارام «تاشيول ۋە تۆمۈريول» 1862 - يىل، لوندون نەشرى [136 - بەت] )

ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ كۆپ قىسمى سانائەتنىڭ تەرەققىي قىلىشى تۈپەيلىدىن ئۈزلۈكسىز ئىسلاھ قىلىنىدۇ . شۇ سەۋەبتىن ، ئۇلارنىڭ ئورنى ئەسلىدىكى شەكىل بىلەن ئەمەس ، بەلكى ئىسلاھ قىلىنغاندىن كېيىنكى شەكىل بىلەن تولۇقلىنىدۇ . بىر جەھەتتىن ، كۆپ مىقداردىكى تۇراقلىق كاپىتال مۇئەييەن ئەمەلىي نەرسە شەكلىگە سېلىنىدۇ ، بەلكى مۇشۇ شەكىلدە مۇئەييەن ئوتتۇرىچە ئۆمۈرگە ئىگە قىلىش زۆرۈر بولىدۇ . بۇ نۇقتا پەقەت تەدرىجىي ھالدا يېڭى ماشىنا ، ۋەھاكازالارنى ئىشلىتىشنىڭ



سەۋەبىگە ئايلىنىدۇ ، دېمەك ، تېز سۈرئەتتە ، ئومۇمىيۈزلۈك ھالدا ئىسلاھ قىلىنغان ئەمگەك ۋاستىلىرىنى قوللىنىشنىڭ بىر توسالغۇسىغا ئايلىنىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، رىقابەت كۈرىشى ، بولۇپمۇ ھەل قىلغۇچ ئىسلاھات روياپقا چىققان چاغدىكى كۈرەش يەنە كونا ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئۆزىنىڭ تەبىئىي ئۆمرى ئاخىرلاشقۇچە ، يېڭى ئەمگەك ۋاستىلىرىگە ئورۇن بېرىشكە مەجبۇر قىلىدۇ . كارخانا ئۈسكۈنىلىرىنى مۇددەتتىن بۇرۇن تېخىمۇ زور كۆلەمدە يېڭىلاشقا مەجبۇر قىلىدىغىنى ، ئاساسلىقى چوڭ بالايىئاپەت ، يەنى كرىزىس .

خوراش (شەكىلسىز خوراش بۇنىڭ سىرتىدا ) تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خورىتىلىپ ، پەيدىنپەي مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن قىممەت قىسمىنى كۆرسىتىدۇ . بۇنداق يۆتكىلىش تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى يوقاتقاندىكى ئوتتۇرىچە دەرىجىسى بويىچە بولىدۇ .

بۇنداق خورىتىشنىڭ بىر قىسمى مۇنداق بولىدۇ : تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مۇئەييەن ئوتتۇرىچە ئۆمرى بولىدۇ ؛ ئۇ بۇ ۋاقىت ئىچىدە تامامەن ئالدىن تۆلىنىدۇ ؛ بۇ ۋاقىت ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن تامامەن ئالماشتۇرۇلىدۇ . جانلىق ئەمگەك ۋاستىلىرىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، مەسىلەن ، ئاتنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىنى تەبىئەتنىڭ ئۆزى بەلگىلەيدۇ . ئۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاستىسى بولغاندىكى ئوتتۇرىچە ئۆمرىنى تەبىئەت قانۇنىيىتى بەلگىلەيدۇ . بۇ ۋاقىت ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن ، سەرپ بولۇپ كەتكەن ئاتنىڭ سانى يېڭى ئاتلار بىلەن تولدۇرۇلۇشى كېرەك . بىر ئاتنىڭ ئۇ ياكى بۇ ئەزاسى قىسمەن ھالدا ئالماشتۇرۇلمايدۇ ، ئۇنىڭ ئورنىغا يەنە بىر ئاتنى ئالماشتۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ .

تۇراقلىق كاپىتالنىڭ يەنە بەزى ئامىللىرىنى دەۋرىي مۇددەتتە ياكى قىسمەن ھالدا يېڭىلاشقا بولىدۇ . بۇ يەردە ، مۇنداق قىسمەن ياكى دەۋرىيلىككە ئىگە تولۇقلاشنى تىجارەتنىڭ پەيدىنپەي كېڭىيىشى بىلەن پەرقلەندۈرۈش كېرەك .

تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ئوخشاش خىلدىكى تەشكىللىي قىسىمدىن تەركىب تاپىدۇ . لېكىن مۇنداق تەشكىللىي قىسىمنىڭ چىداش ۋاقتى ئوخشاش بولمايدۇ ، شۇڭا ئوخشاش بولمىغان ۋاقىت ئىچىدە قىسمەن - قىسمەن ھالدا يېڭىلىنىدۇ . مەسىلەن ، ۋوگزالدىكى تۆمۈر رېلىسنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى باشقا جايدىكى تۆمۈر رېلىسقا قارىغاندا تېزرەك بولىدۇ . ياغاچ شپالمۇ شۇنداق . لاردنېرنىڭ ھېسابى بويىچە بولغاندا ، 50 - يىللاردا ، ھەر يىلى بىلگىيە تۆمۈريوللىرىدىكى شپالنىڭ 8 % ى يېڭىلانغان ، دېمەك 12 يىلدا تامامەن يېڭىلىنىپ بولغان .[52] شۇڭا ، بۇ يەردىكى ئەھۋال مۇنداق بولىدۇ : مەسىلەن ، مەلۇم پۇل ئون يىل مۆھلەت قىلىنغان ھالدا مۇئەييەن تۈردىكى تۇراقلىق كاپىتال ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن . بۇ بىر سەرمايە بىر قېتىمدىلا تۆلەنگەن . لېكىن ، بۇ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنىڭ قىممىتى مەھسۇلات قىممىتىگە كىرگەن ھەمدە بۇ مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى بىلەن بىللە پۇلغا ئايلانغان ، شۇڭا بۇ بىر قىسىم تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئورنى ھەر يىلى ئەمەلىي نەرسە شەكلى بىلەن تولۇقلانغان ، يەنە بىر قىسمى ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ئەمەلىي نەرسە شەكلىنى داۋاملىق ساقلاپ قالغان . سەرمايە سېلىش بىر قېتىمدىلا ئىشقا ئاشقان . ئەمەلىي نەرسە شەكلىدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش قىسمەن - قىسمەن ھالدا ئېلىپ بېرىلغان — دەل مۇشۇ نۇقتىدا مۇنداق كاپىتال تۇراقلىق كاپىتال قىلىنىپ تۇراقسىز كاپىتالدىن پەرقلەندۈرۈلگەن .



تۇراقلىق كاپىتالنىڭ باشقا قىسمى ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملاردىن تەركىب تاپىدۇ . ئۇلار ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدە سەرپ قىلىنىدۇ ، شۇڭا ئۇنى ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدە تولۇقلاشقا توغرا كېلىدۇ . بولۇپمۇ ماشىنىلاردا ئەھۋال تېخىمۇ شۇنداق بولىدۇ . بىز بىر تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئۆمرىنىڭ ئوخشاش بولمايدىغانلىقى توغرىسىدا ئېيتقانلىرىمىز بۇ يەردە بۇ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر قىسمى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن ئوخشاش بىر ماشىنىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسمىنىڭ ئۆمرىگە نىسبەتەن ئېيتقاندىمۇ باب كېلىدۇ .

قىسمەن يېڭىلىنىش جەريانىدىكى كارخانىنىڭ پەيدىنپەي كېڭىيىش مەسىلىسى توغرىسىدا تۆۋەندىكى بىرنەچچە نۇقتىنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىز : گەرچە تۇراقلىق كاپىتال يۇقىرىدا دەپ ئۆتكەندەك ، داۋاملىق تۈردە ئەمەلىي نەرسە شەكلىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا رولىنى جارى قىلدۇرسىمۇ ، لېكىن ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى ، ئوتتۇرىچە خوراش سەۋىيىسى بويىچە مەھسۇلات بىلەن بىللە ئوبوروتقا كىرىپ ، پۇلغا ئايلىنىپ ، پۇل تەييارلىق فوندىنىڭ ئامىلىغا ئايلىنىپ قالىدۇ . تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنىڭ پۇلغا ئايلانغان بۇ قىسمى ئارقىلىق كارخانىنى كېڭەيتكىلى بولىدۇ ياكى ماشىنىلارنى ئىسلاھ قىلىپ ، ماشىنىلارنىڭ ئۈنۈمىنى ئاشۇرغىلى بولىدۇ . مۇنداقتا ، مەلۇم ئۇزاق ياكى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بارلىققا كېلىدۇ ھەمدە جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، ئۇ كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولىدۇ . ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش سورۇنلىرى كېڭەيسە ، ھەجىم جەھەتتىن كېڭەيگەن بولىدۇ ؛ ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئۈنۈمى ئۆسسە ئىچكى مېغىزى

جەھەتتىن كېڭەيگەن بولىدۇ. كۆلىمى كېڭەيگەن مۇنداق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى جۇغلانما — قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى — پەيدا قىلمايدۇ، بەلكى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئەسلىي گەۋدىسىدىن ئايرىلىپ چىققان، پۇل شەكلى بىلەن ئۆزى ئايرىلىپ چىققان قىممەتنىڭ يەنە ئۇستىلەپ قوشۇلغان ياكى ئۇنۇمى تېخىمۇ زور بولغان ئوخشاش بىر خىل تۇراقلىق كاپىتال پەيدا قىلىدۇ. بىر كارخانىنىڭ قانداق دەرىجىدە، قانداق كۆلەم بىلەن پەيدىنپەي بولىدىغان مۇنداق ئۇستىلەپ قوشۇشنى يولغا قويۇشى، دېمەك مۇنداق ئۇسۇل ئارقىلىق يەنە كارخانىغا سېلىپ، تەييارلىق فوندىنى قانچىلىك جۇغلىشى، يەنە بۇنىڭ ئۈچۈن قانچىلىك ۋاقىت سەرپ قىلىشى قاتارلىقلار، ئەلۋەتتە كارخانىنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىگە قىسمەن ھالدا باغلىق بولىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ھازىرقى ماشىنىلارنىڭ قىسمەن ھالدا قايسى دەرىجىدە ئىسلاھ قىلىنىشى، ئەلۋەتتە، ئىسلاھ قىلىشنىڭ خاراكتېرى ۋە ماشىنىنىڭ ئۆزىنىڭ تۈزۈلۈشىگە باغلىق بولىدۇ. مەسىلەن، تۆمۈريول قۇرۇلۇشىنىڭ دەسلەپتىلا بۇ نۇقتىغا ناھايىتى ئەھمىيەت بېرىلىدۇ. بۇنى ئادامسىنىڭ سۆزى بىلەن ئىسپاتلاشقا بولىدۇ.

«ھەممە تۈزۈلۈش ھەرە كۆنكى تۈزۈلۈشنىڭ قائىدىسىگە ئۇيغۇن بولۇشى شەرت، بۇنداقتا چەكسىز كېڭىيىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولىدۇ. ناھايىتى مەھكەم بولغان، ئەسلىدىلا ناھايىتى تەكشى بولغان ھەرقانداق تۈزۈلۈش ياخشى ئەمەس، كېڭەيگەن چاغدا بۇزۇۋېتمەي بولمايدۇ.» (123 - بەت)

كۆپ ساندىكى ئەھۋالدا بۇ پايدىلىنىشقا بولىدىغان ماكانغا باغلىق. بەزى بىنالارنى بىرقانچە قەۋەت ئېگىزلىتىشكە بولىدۇ؛



بەزى بىنالارنى چوقۇم يان يۆنىلىشكە كېڭەيتىشكە توغرا كېلىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن تېخىمۇ كۆپ يەر كېتىدۇ. كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا، بىر تەرەپتىن نۇرغۇن بايلىق ئىسراپ قىلىۋېتىلىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، كارخانا پەيدىنپەي كېڭەيگەندە، يەنە بىرمۇنچىلىغان نامۇۋاپىق يان يۆنىلىشلىك كېڭىيىش بولىدۇ (قىسمەنلىكتىن ئېيتقاندا، بۇ ھال ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن زىيانلىق)، چۈنكى ھەممە جەمئىيەتنىڭ پىلانى بويىچە ئېلىپ بېرىلغان بولمايدۇ، بەلكى ئايرىم كاپىتالىستنىڭ تىجارەت ھەرىكەتلىرى بىلەن شۇغۇللىنىشىدىكى ناھايىتى پەرقلىق بولغان مۇھىت، بايلىق قاتارلىقلارغا باغلىق بولىدۇ. بۇنىڭدىن ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنىڭ غايەت زور دەرىجىدە ئىسراپ بولۇشى كېلىپ چىقىدۇ.

پۇل تەييارلىق فوندى (يەنى يەنە پۇلغا ئايلانغان ئاشۇ بىر قىسىم تۇراقلىق كاپىتال)نىڭ ئەنە شۇ قىسمەن - قىسمەن تەرىقىدە يەنە كارخانىغا سېلىنىشى يېزا ئىگىلىكىدە ناھايىتى ئاسان بولىدۇ. بۇ يەردە، مەلۇم بوشلۇققا (ماكانغا) ئىگە بولغان ئىشلەپچىقىرىش سورۇنى كاپىتالنى ناھايىتى زور چەكلىمىدە پەيدىنپەي قوبۇل قىلىدۇ، تەبىئىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بېرىلىدىغان جايلاردىمۇ شۇنداق، ئالايلۇق، چارۋىچىلىقتا.

تۇراقلىق كاپىتال ئۈچۈن تۇرلۇك ئالاھىدە ساقلاپ قېلىش چىقىمى كېتىدۇ. تۇراقلىق كاپىتالنى ساقلاش ئۈچۈن قىسمەن ھالدا ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۆزىگە تايىنىشقا توغرا كېلىدۇ؛ تۇراقلىق كاپىتال ئەمگەك جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتىمىسە، بۇزۇلۇپ كېتىدۇ (1 - توم 1 - كىتاب 6 - باب 388 - بەتكە ۋە 13 - باب 758 - ، 759 - بەتلىرىگە قاراڭ[53]: ماشىنا ئىشلىتىلمىگەنلىكتىن بۇزۇلۇپ كېتىدۇ). شۇڭا،

ئەنگلىيىنىڭ قانۇنىدا ئىجارە يەرلەرنى دۆلەت ئىچىدىكى ئادەتلەر بويىچە تېرىماسلىق قىلمىشلىرىغا ئېنىق هالدا بۇزغۇنچىلىق قىلمىشى دەپ مۇئامىلە قىلىنغان (ئادۋوكات ۋ . ئا . هولدىسۋورىسىنىڭ «پومېشچىكلار ۋە ئىجارىكەشلەر قانۇنى توغرىسىدا» 1857 - يىل لوندون نەشرى ، 96 - بەت ) ئەمگەك جەريانىدىكى ئىستېمال (ئىشلىتىش ) ئارقىلىق ئېرىشكەن مۇنداق ساقلاپ قېلىش جانلىق ئەمگەكنىڭ خالىسانە ، تەبىئىي ھىممەتلىرىدۇر . ئەمما ، ئەمگەكنىڭ ساقلاپ قېلىش كۈچى ئىككى ياقلىملىقتا ئىگە . بىر جەھەتتىن ، ئەمگەك ماتېرىياللىرىنىڭ قىممىتىنى ساقلايدۇ ، شۇ ئارقىلىق بۇ قىممەتنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ ؛ يەنە بىر جەھەتتىن ، ئۇ ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى ساقلايدۇ ، ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئىستېمال قىممىتىنى ساقلاش ، ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ساقلاش ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا رول ئوينايدۇ ، گەرچە ئۇ ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكىمىگەن تەقدىردىمۇ .

لېكىن ، تۇراقلىق كاپىتالنى ساقلاپ قېلىش يەنە بىۋاستە ئەمگەك چىقىمىنىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . ماشىنىنى چوقۇم دائىم سۈرتۈپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ . بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنى بىر خىل ئۇستىلىمە ئەمگەك . مۇنداق ئۇستىلىمە ئەمگەك بولمىسا ، ماشىنا ئىشلەتكىلى بولمايدىغان بولۇپ قالىدۇ ؛ بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىۋەتكىلى بولمايدىغان ، زىيانلىق تەسىرلەرنى كۆرسىتىدىغان ئاشۇ نوقۇل ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرى . شۇڭا ، بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنى ماشىنىلارنى ئەڭ چىڭ مەنىدە ئىشلىيەلىگۈدەك ھالەتتە ساقلاپ قېلىش . ئۆزىدىن مەلۇمكى ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ نورمال ئۆمرى ئۇنىڭ بۇ مەزگىلدە فۇنكسىيىنى نورمال ئۆتەيدىغان ھەرقايسى شەرتلىرى بىلەن ئالدىنقى شەرتلەرنى هازىرلاپ بولىدۇ . خۇددى ئادەم ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 30 يىل ياشىغاندا يۈز - كۆزىنى يۇيۇش ، مۇنچىغا چۈشۈشىمۇ ئويلاپ قويىغانغا ئوخشاش . بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنى ھەم ماشىنا ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەكنىڭ تولۇقلىنىشى ئەمەس ، بەلكى ماشىنىنى ئىشلىتىش ئۈچۈن كېتىدىغان ئۈزلۈكسىز ئۇستىلىمە ئەمگەك . بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنى ماشىنا قىلغان ئەمگەك ئەمەس ، بەلكى ماشىنىغا قوشۇلغان ئەمگەك ، مۇنداق ئەمگەك داۋامىدا ، ماشىنا ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئالاقىدار ئادەم ئەمەس ، بەلكى خام ئەشيا بولىدۇ . مۇنداق ئەمگەككە سېلىنغان كاپىتال گەرچە تاۋارنىڭ مەنبەسى قىلىنىدىغان ھەقىقىي ئەمگەك جەريانىغا كىرمىسىمۇ ، لېكىن تۇراقسىز كاپىتالغا مەنسۇپ . مۇنداق ئەمگەكنى ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ئۈزلۈكسىز سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ . شۇڭا ئۇنىڭ قىممىتىنىمۇ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە مەھسۇلات قىممىتى بىلەن تولۇقلاش زۆرۈر بولىدۇ . مۇنداق ئەمگەككە سېلىنغان كاپىتال تۇراقسىز كاپىتال ئىچىدىكى ئادەتتىكى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىملىرىنى تولۇقلايدىغان كاپىتالدۇر . بۇ بىر قىسىم كاپىتال يىللىق ئوتتۇرىچە سان بويىچە ھېسابلىنىپ ، قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتلارغا چېچىلىدۇ . بىز دەپ ئۆتكەنىدۇق[54] ، ھەقىقىي سانائەتتە مۇنداق سۈرتۈش - يۇيۇش ئەمگەكلىرىنى ئىشچىلار دەم ئېلىش ۋاقىتلىرىدىن پايدىلىنىپ ھەقسىز قىلغان . دەل شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن ، يەنە كۆپ ھاللاردا ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىدىمۇ قىلغان . بۇ ھال كۆپ ساندىكى ھادىسىلەرنىڭ مەنبەسىگە ئايلانغان . مۇنداق ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ باھاسىغا كىرگۈزۈلمىگەن . بۇ مەنىدىن ئېيتقاندا ، ئىستېمالچىلار ئۇنىڭغا بەدەلسىزلا ئېرىشكەن . يەنە بىر جەھەتتىن ، كاپىتالىستمۇ شۇ

سەۋەبتىن ماشىنىلارنى ئاسراپ رېمونت قىلىش چىقىمىنى تېجەپ قالغان. بۇنداق چىقىملارنى ئىشچىلار ئۆزىنىڭ بەدىنى ئارقىلىق تۆلىگەن. بۇ كاپىتالنىڭ ئۆزىنى ئۆزى ساقلاپ قېلىشىدىكى سىرلارنىڭ بىرى. ئەمەلىيەتتە، بۇ سىرلار ئىشچىلارنىڭ ماشىنىغا نىسبەتەن قانۇنىي تەلەپ ھوقۇقىغا ئىگە بولۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقارغان، ھەتتا بۇرژۇئاچە قانۇن نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندىمۇ ئىشچىلار ماشىنىغا ئورتاق ئىگىدارلىق قىلغۇچى بولۇپ قالغان، لېكىن، بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، ماشىنىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلغاندىلا، ئاندىن سۈرتكىلى يۇغىلى بولىدۇ. شۇڭا، سۈرتۈش - يۇيۇشنى قوشۇمچە ھالدا ئېلىپ بېرىشقا بولمايدۇ. مەسىلەن، پاراۋۇز شۇنداق. بۇ ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا مۇنداق ساقلاپ قېلىش ئەمگەكلىرى دائىملىق چىقىمغا كىرگۈزۈلىدۇ، شۇڭا، تۇراقسىز كاپىتال ئامىلى بولىدۇ. بىر پاراۋۇزنى ئەڭ كۆپ بولغاندا ئۈچ كۈن قاتناتقاندا ئىسكىلاتقا ئەكىرىپ سۈرتۈشكە توغرا كېلىدۇ؛ پار قازىنىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن، چوقۇم سوۋۇتۇپ سۈرتۈش كېرەك (ر. س. 17823 - نومۇرلۇق).

ھەقىقىي بولغان رېمونت قىلىش ياكى ياماش، ئوخشاش ئەمگىكى ئۈچۈن كاپىتال ۋە ئەمگەك چىقىم قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. مۇنداق چىقىم ئەسلىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ، شۇڭا، ئۇ ئاز دېگەندە تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنىڭ پەيدىنپەي تولۇقلىنىشى ئارقىلىق تۆلەنمەيدۇ ۋە تولۇقلانمايدۇ. مەسىلەن، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىممىتى 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ، ئومۇمىي ئۆمرى ئون يىل دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا ئون يىلدىن كېيىن تامامەن پۇلغا ئايلانغان 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ ئاران ئەسلىدە سېلىنغان كاپىتالنىڭ قىممىتىنىلا



تولۇقلايدۇ، ئەمما بۇ مەزگىلدە رېمونت ئۈچۈن يېڭىدىن ئۈستىلەنگەن كاپىتال ياكى ئەمگەكنىڭ ئورنىنى تولۇقلىمايدۇ. بۇ ئۈستىلەنگەن قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمى، ئۇمۇ بىر قېتىمدىلا ئالدىن تۆلەنمەيدۇ، بەلكى ئېھتىياجغا ئاساسەن ئايرىم - ئايرىم ئالدىن تۆلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئالدىن تۆلىنىش ۋاقتى تەبىئىيكى، تاسادىپىي بولىدۇ. ھەرقانداق تۇراقلىق كاپىتال كېيىن ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك جەھەتتە مۇنداق ئۈستىلىمە كاپىتالنى ئاز - ئازدىن چىقىم قىلىدۇ.

ماشىنا، ۋەھاكازالارنىڭ ئايرىم قىسىملىرىنىڭ بۇزۇلۇشى تەبىئىيكى تاسادىپىي بولىدۇ، شۇڭا، شۇ سەۋەبتىن كېلىپ چىققان رېمونت قىلىشمۇ تاسادىپىي بولىدۇ. لېكىن، بۇنىڭدىن ئىككى خىل رېمونت ئەمگىكىنى ئايرىپ چىقىشقا بولىدۇ، ئۇلار ئاز - تولا دەرىجىدە مۇقىملىق خاراكتېرىنى ئالىدۇ ھەمدە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدە ئېلىپ بېرىلىدۇ. بۇلار ئۆسمۈر چاغلاردىكى كاشىلا ۋە ئوتتۇرا ياش مەزگىللەردىن كېيىنكى چاغلاردىكى تېخىمۇ كۆپ بولغان كاشىلىلاردۇر. مەسىلەن، بىر ماشىنىنىڭ تۈزۈلۈشى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەندە، قانچە بېجىرىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئەمەلىي ئىشلىتىلگەندە بەزى يېتىشسىزلىكلەر كۆرۈلىدۇ، بۇنى تولۇقلىما ئەمگەك ئارقىلىق ئوڭشاشقا توغرا كېلىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ماشىنا ئۆزىنىڭ ئوتتۇرا ياش مەزگىلىدىن قانچە ئۆتكەنسېرى، نورمال ئۇپراپ بۇزۇلۇش شۇنچە كۆپىيىپ، ماشىنىنى تەشكىل قىلىدىغان ماتېرىياللار شۇنچە سېرىپ بولۇپ ۋە كونىراپ، ماشىنىنى تا ئوتتۇرىچە ئۆمرى ئاخىرلاشقانغا قەدەر ساقلاش ئۈچۈن كېتىدىغان رېمونت ئەمگىكى شۇنچە مۇشكۈل ۋە ئېغىر بولىدۇ. خۇددى بىر ياشانغان كىشىنىڭ ۋاقىتسىز

ئالەمدىن ئۆتۈشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن بىر ياش، قابىل كىشىنىڭ تېخىمۇ كۆپ داۋالاش - دورا خىراجەتلىرىنى ئۈستىگە ئېلىشى زۆرۈر بولغانغا ئوخشاش. شۇڭا، گەرچە رېمونت ئەمگىكى تاسادىپىيلىقتا ئىگە بولسىمۇ، لېكىن يەنىلا تەكشى بولمىغان ھالدا تۇراقلىق كاپىتال ئۆمرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان مەزگىللىرىگە تەقسىم قىلىنىدۇ.

يۇقىرىدا ئېيتىلغان، شۇنىڭدەك ماشىنىنى رېمونت قىلىش ئەمگىكىنىڭ باشقا تەرەپلىرىنىڭ تاسادىپىي بولۇش خاراكتېرىگە ئاساسەن، تۆۋەندىكىدەك يەكۈنگە ئېرىشىش مۇمكىن:

بىر جەھەتتىن، رېمونت ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن ئەمگەك كۈچى ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئەمەلىي چىقىمى مۇنداق رېمونتنى زۆرۈرلۈككە ئايلاندۇرىدىغان ئەھۋالنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش تاسادىپىي بولىدۇ؛ زۆرۈر بولغان رېمونت مىقدارىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان مەزگىللىرىگە تەقسىم قىلىنىش ئەھۋالى ئوخشاش بولمايدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆمرىنى مۆلچەرلىگەندە، تۆۋەندىكى ئەھۋاللارنى بىللە ئويلىشىش كېرەك. دېمەك، بەزى ئەھۋاللاردا سۈرتۈش - يۇيۇش (جۈملىدىن سورۇنلارنى سۈپۈرۈش) ئارقىلىق، بەزى ئەھۋاللاردا ھەر قېتىم زۆرۈر بولغاندا ئېلىپ بېرىلىدىغان رېمونت ئارقىلىق، تۇراقلىق كاپىتال باشتىن - ئاخىر خىزمەت ھالىتىدە ساقلاپ قېلىنىدۇ. تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خورىشىدىن كېلىپ چىققان قىممەت يۆتكىلىش تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆمرى بويىچە ھېسابلىنىدۇ. ۋەھالەنكى، بۇ ئوتتۇرىچە ئۆمۈرنىڭ بەلگىلىنىشى يەنە رېمونت قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئۈستىلىمە كاپىتالنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئالدىن تۆلىنىشىنى شەرت قىلىدۇ.



يەنە بىر جەھەتتىن، شۇنىسى ئوخشاشلا ئېنىقكى، كاپىتال ۋە ئەمگەكنىڭ مۇنداق ئۈستىلىمە چىقىمى ئارقىلىق ئۈستىلەنگەن قىممەتنى ئەمەلىي چىقىمغا ئەگىشىپ، شۇ چاغنىڭ ئۆزىدە تاۋارنىڭ باھاسىغا قوشۇشقا بولمايدۇ. مەسىلەن، بىر يىپ ئېگىرىش كارخانىسىنىڭ خوجايىنى بۇ ھەپتىدە بىر چاقنىڭ بۇزۇلۇپ قېلىشى ياكى بىر تاسمىنىڭ ئۈزۈلۈپ كېتىشى سەۋەبىدىن، يىپنى بۇ ھەپتىدە ئالدىنقى ھەپتىدىكى باھادىن يۇقىرى باھادا ساتالمايدۇ. يىپ ئېگىرىشنىڭ ئادەتتىكى چىقىمىدا، بىر فابرىكىدا شۇنداق ھادىسە كۆرۈلگەنلىكى سەۋەبلىك، ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ. بۇ يەردە، بارلىق باھانىڭ بەلگىلىنىشىگە ئوخشاش، ھەل قىلغۇچ رول ئوينايدىغىنى ئوتتۇرىچە سان، تەجرىبە كىشىلەرگە شۇنى ئۇقتۇرىدۇكى، مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا سېلىنغان تۇراقلىق كاپىتال ئوتتۇرىچە ئۆمرىدە دۇچ كېلىدىغان مۇنداق ھادىسە ۋە زۆرۈر بولىدىغان رېمونت ئەمگىكىنىڭ ئوتتۇرىچە مىقدارى شۇنچە كۆپ بولىدۇ. مۇنداق ئوتتۇرىچە چىقىم ئوتتۇرىچە ئۆمۈر مەزگىلىگە تەقسىم قىلىنىدۇ ھەمدە مۇناسىپ ھالدىكى قىسمى مەھسۇلات باھاسىغا قوشۇلىدۇ، دېمەك مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق ئورنى تولۇقلىنىدۇ.

ئورنى ئەنە شۇ تەرىقىدە تولۇقلانغان ئۈستىلىمە كاپىتال گەرچە چىقىم قىلىش ئۇسۇلى قائىدىسىز بولسىمۇ تۇراقسىز كاپىتال دائىرىسىگە تەۋە بولىدۇ. چۈنكى ماشىنىلاردىكى كاشىلىلارنى دەرھال تۈگىتىش ئىنتايىن مۇھىم بىر ئىش، شۇڭا، بىرقەدەر چوڭ بولغان ھەربىر زاۋۇت ھەقىقىي زاۋۇت ئىشچىلىرىدىن باشقا يەنە ئىنژېنېر، ياغاچچى، مېخانىك، ئىكەكچى قاتارلىق خادىملارنى ياللايدۇ. ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بىر

قىسمى، ئۇلارنىڭ ئەمگىكىنىڭ قىممىتى مەھسۇلاتقا تەقسىم قىلىنىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۈچۈن قىلىنىدىغان چىقىملار، ئەمەلىيەتتە قائىدىلىك بولمىغان مەزگىل ئىچىدە تۆلىنىدىغان بولسىمۇ، ئوتتۇرا ھېساب بويىچە بەلگىلىنىدۇ ھەم مۇشۇ ئوتتۇرا ھېساب بويىچە، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە مەھسۇلاتنىڭ قىممەت قىسمى شەكىللەندۇرۇلىدۇ، دېمەك ھەم قائىدىلىك بولمىغان مەزگىلدە مەھسۇلات ياكى تۇراقلىق كاپىتال ئىچىگە كىرگۈزۈلىدۇ، ھەقىقىي رېمونت ئىشلىرىغا سېلىنىدىغان مۇنداق كاپىتال، مەلۇم جەھەتتىن قارىغاندا، تۇراقسىز كاپىتالغىمۇ، تۇراقلىق كاپىتالغىمۇ كىرگۈزگىلى بولمايدىغان بىر خىل ئۆزگىچە كاپىتالنى شەكىللەندۇرىدۇ، لېكىن ئۇ تۇراقسىز كاپىتال قىلىنىپ بولسىمۇ دائىملىق چىقىم قىلىنىدۇ.

دەرۋەقە، ھېساب - كىتاب قىلىش ئۇسۇلى ھېساب - كىتابتا خاتىرىلىگەن شەيئىلەرنىڭ ئەمەلىي باغلىنىشىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ. لېكىن، ئۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش مۇھىم، بىرمۇنچىلىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، ھەمىشە رېمونت چىقىمى بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئەمەلىي سەرپىياتى تۆۋەندىكى ئۇسۇل بىلەن قوشۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقلىق كاپىتال 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ، ئۇنىڭ ئۆمرى 15 يىل؛ ھەر يىللىق سەرپىياتى $666\frac{2}{3}$ فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلىمىز. لېكىن ھازىرقى سەرپىيات ئون يىل بويىچە ھېسابلانسا، ھەر يىللىق سەرپىيات $666\frac{2}{3}$ فوند ستېرلىڭ بولماي 1000 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. ئۇ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ سەرپىياتى سۈپىتىدە، ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارلارنىڭ باھاسىغا قوشۇلىدۇ؛ دېمەك رېمونت ئەمگىكى قاتارلىق



تۈرلەر ئۈچۈن $333\frac{1}{3}$ فوند ستېرلىڭ قالدۇرۇلىدۇ (ئون يىل ۋە 15 يىل دېگەنلەر مىسال كەلتۈرۈش ئۈچۈن پەرەز قىلىنغاندۇر). شۇڭا، تۇراقلىق كاپىتالنى 15 يىل چىدايدىغان قىلىش ئۈچۈن، رېمونت ئىشلىرىغا ئوتتۇرا ھېساب بىلەن شۇنچە كۆپ پۇل خەجلەشكە توغرا كېلىدۇ. مۇنداق ھېسابلاش ئۇسۇلى تۇراقلىق كاپىتال ۋە رېمونت ئىشلىرىغا سېلىنغان ئۈستىلىمە كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان كاتېگورىيە شەكىللەندۇرۇشىگە ئەلۋەتتە توسقۇنلۇق قىلمايدۇ. مۇنداق ھېسابلاش ئۇسۇلىغا ئاساسەن، مەسىلەن، كىشىلەر مۇندىن ئىلگىرى پاراخوتنىڭ ساقلاپ قېلىنىشى ۋە تولۇقلاپ تۇرۇلۇشى ئۈچۈن ئەڭ تۆۋەن بولغاندا، يىللىق خام چوت چىقىمىنىڭ 15% ى چىقىم قىلىنىدۇ، دېمەك، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى $6\frac{2}{3}$ يىلغا تەڭ بولىدۇ دەپ پەرەز قىلىشقان. 60 - يىللاردا، ئەنگلىيە ھۆكۈمىتى ھەر يىلى پېرىم ئارال شەرق شىركىتىنىڭ بۇ چىقىمى ئۈچۈن 16% تولۇقلىما بەرگەن، ئۇنىڭ بىلەن تەڭ بولغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى $6\frac{1}{4}$ يىل بولغان. تۆمۈريول جەھەتتە، بىر پاراۋۇزنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆمرى ئون يىل بولسا، لېكىن رېمونت چىقىملىرى قوشۇلۇپ، ھەر يىللىق ئۇپراپ بۇزۇلۇش $12\frac{1}{12}$% قىلىپ بېكىتىلسە، ئۇنىڭ ئۆمرى سەككىز يىلغا چۈشۈرۈلىدۇ. يولۇچىلار پويىزى بىلەن يۈك پويىزىنىڭ يىللىق ئۇپراپ بۇزۇلۇشى 9% بويىچە ھېسابلانسا، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىچە ئۆمرى $11\frac{1}{9}$ يىل قىلىپ بەلگىلىنىدۇ.

ئۆي - ئىمارەتلەر ۋە ئىگىدارلىق قىلغۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، تۇراقلىق كاپىتال بولغان ھەمدە تۇراقلىق كاپىتال سۈپىتىدە ئىجارە بېرىلىدىغان باشقا بۇيۇملارنىڭ ئىجارە توختامى جەھەتتە، قانۇن نورمال خوراش بىلەن ۋاقىتلىق رېمونتنىڭ پەرقىنى ئېتىراپ قىلىدۇ، ئالدىنقىسىنى ۋاقىت (زامان)، تەبىئەتنىڭ تەسىرى ۋە نورمال بولغان ئىشلىتىشنىڭ ئۆزى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، ئادەتتە ئۇنى ئىگىدارلىق قىلغۇچى ئۈستىگە ئالىدۇ؛ كېيىنكىسى ئۆي - ئىمارەتلەرنىڭ نورمال ئۆمرى ۋە نورمال ھالدىكى ئىشلىتىش مەزگىلى ئىچىدە، ئۆي - ئىمارەتنى ساق ساقلاش ئۈچۈن، ۋاقىتسىز ھالدا زۆرۈر بولىدۇ، ئۇنى ئادەتتە ئىجارە ئالغۇچى ئۈستىگە ئالىدۇ. رېمونت يەنە كىچىك رېمونت ۋە چوڭ رېمونت دەپ ئايرىلىدۇ. چوڭ رېمونت تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ماددىي شەكىل جەھەتتىكى قىسمەن ھالدا يېڭىلىنىشى ھېسابلىنىدۇ، شۇڭا، ئىجارە توختامىدا ئېنىق بولغان ئەكسىچە بەلگىلىمىلەر بولمىغان چاغدا، يەنە ئۇنى ئىگىدارلىق قىلغۇچى ئۈستىگە ئالىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيە قانۇنى بويىچە مۇنداق بولىدۇ:

«ئۆي - ئىمارەتنى يىل بويىچە ئىجارىگە ئالغۇچى چوڭ رېمونتسىزلا ئىمارەتنىڭ شامال ئۆتكۈزمەيدىغان، يامغۇر ئۆتۈپ كەتمەيدىغان بولۇشىنى ساقلاپ قېلىش مەجبۇرىيىتىنىلا ئۈستىگە ئالىدۇ، ئومۇمەن ئالغاندا، كىچىك رېمونت دەپ ئاتىلىدىغان رېمونتنىلا ئۈستىگە ئالىدۇ، ھەتتا بۇ جەھەتتە، يەنە ئىمارەتنىڭ ئىجارە ئېلىش باشلانغان چاغدىكى ئاللىقادار قىسمىنىڭ ئىشلىتىلگەن يىل چەكلىمىسى ۋە ئومۇمىي ھالىتىمۇ نەزەرگە ئېلىنىدۇ، چۈنكى ئىجارە ئالغۇچى كونا، بۇزۇلۇپ كەتكەن ماتېرىياللارنىڭ ئورنىغا يېڭى ماتېرىيال ئالماشتۇرۇش مەجبۇرىيىتىنى ئۈستىگە ئالمايدۇ، ۋاقىت ۋە نورمال ئىشلىتىش كەلتۈرۈپ چىقارغان، ساقلانغىلى بولمايدىغان قىممەت تۆۋەنلەشنى تۆلەش مەجبۇرىيىتىنىمۇ ئۈستىگە ئالمايدۇ.» ھولد سۋورس «پومېشچىكلار ۋە ئىجارىكەشلەر توغرىسىدىكى



قانۇن»نىڭ 90 -، 91 - بەتلىرى)

نورمال بولمىغان تەبىئەت ھادىسىلىرى، ئوت ئاپىتى، سۇ ئاپىتى قاتارلىقلار پەيدا قىلغان بۇزغۇنچىلىقلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغان سۇغۇرتا ئۇپراش ئۈچۈن بېرىلىدىغان تولۇقلىما ۋە رېمونت ئەمگىكى بىلەن تامامەن ئوخشاشمايدۇ. سۇغۇرتا ھەققى چوقۇم قوشۇمچە قىممەتتىن تولۇقلاپ تۆلەپ بېرىلىشى كېرەك، ئۇ قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر خىل ھالدىكى تۇتۇۋېلىنىشى بولىدۇ. ياكى پۈتكۈل جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن ئېيتقاندا، بىر تۈركۈم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىگىلەپ، تاسادىپىي ھادىسىلەر ۋە تەبىئەت كۈچى كەلتۈرۈپ چىقارغان نورمالسىز بۇزغۇنچىلىقلارنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇشقا قولاي بولسۇن ئۈچۈن، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە نورمىدىن ئاشقان ئىشلەپچىقىرىش بولۇشى، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى نوقۇل ھالدىكى تولۇقلاش ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەھەتتە نەق بار بايلىق ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كۆلەمدىن چوڭ بولۇشى شەرت.

ئەمەلىيەتتە، تولۇقلاش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كاپىتالنىڭ ئىنتايىن ئاز بىر قىسمىلا پۇل تەييارلىق فوندى قىلىنىدۇ. كاپىتالنىڭ بۇ ئەڭ مۇھىم قىسمى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ ئۆزىنى كېڭەيتىشكە سەرپ قىلىنىدۇ، مۇنداق كېڭەيتىلگەن قىسمىمۇ رېئال كېڭەيتىش بولىدۇ، بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش تۇراقلىق كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىدىغان تارماقلارنىڭ نورمال ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسىگە مەنسۇپ بولغان ئىش. مەسىلەن، مەلۇم بىر ماشىنىسازلىق زاۋۇتى ئىشلارنى ئورۇنلاشتۇرغاندا، خېرىدارلىرىغا قاراشلىق زاۋۇتلارنىڭ ھەر يىلى كېڭەيتىلىۋاتقانلىقىنى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەمىشە بىر قىسىم شۆبە

زاۋۇتلارنىڭ تامامەن ياكى قىسمەن ھالدا تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىشى كېرەكلىكىنى نەزەرگە ئالىدۇ.

خوراش ۋە رېمونت ھەققىنى ئىجتىمائىي ئوتتۇرىچە سان بويىچە بەلگىلىگەندە، مۇقەررەر ھالدا ناھايىتى زور پەرق پەيدا بولىدۇ، ھەتتا ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىكى سانى ئوخشاش تۇرۇۋاتقان باشقا شارائىتلىرىمۇ ئوخشاش بولغان سەرمايىسىگە نىسبەتەن ئېيتقاندىمۇ شۇنداق بولىدۇ. ئەمەلىيەت داۋامىدا، بىر كاپىتالىستنىڭ ماشىنىسى قاتارلىقلارنىڭ ئىشلىتىلگەن ۋاقتى ئوتتۇرىچە ئۆمرىدىن ئېشىپ كەتسە، يەنە بىرى ئوتتۇرىچە ئۆمرىگە يېتىپ بارالمايدۇ. بىر كاپىتالىستنىڭ رېمونت چىقىملىرى ئوتتۇرىچە ساندىن يۇقىرى بولىدۇ، يەنە بىر كاپىتالىستنىڭ رېمونت چىقىملىرى ئوتتۇرىچە ساندىن تۆۋەن بولىدۇ، ۋەھاكازا. لېكىن تاۋارنىڭ خوراش ۋە رېمونت چىقىملىرى تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن باھاسى ئوخشاش بولىدۇ، ھەممىسىنى ئوتتۇرىچە سان بەلگىلەيدۇ. شۇڭا، بىر كاپىتالىستنىڭ مۇنداق ئۇستىلىمە باھادىن ئېرىشكىنى ئۇنىڭ ئەمەلىي ئۇستىلىمىدىن ئېرىشكىنىدىن كۆپ بولىدۇ، يەنە بىر كاپىتالىستنىڭ ئېرىشكىنى ئاز بولىدۇ. مۇنداق ئەھۋال ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا ئوخشاش بولمىغان كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك كۈچىگە بولغان ئېكسپىلاتاتسىيە تەڭ مىقداردا بولغاندا تەڭ مىقداردا بولمىغان پايدىغا ئېرىشىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان باشقا ھەممە ئەھۋاللارغا ئوخشاش، كىشىلەرنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەقىقىي خاراكتېرىنى چۈشىنەلمەيدىغان قىلىپ قويىدۇ.

ھەقىقىي رېمونت بىلەن تولۇقلاش ئوتتۇرىسىدىكى، ساقلاپ قېلىش چىقىملىرى بىلەن يېڭىلاش چىقىملىرى ئوتتۇرىسىدىكى



چەك - چېگرا مۇئەييەن ئۇزىراش - قىسقىراش خاراكتېرىگە ئىگە بولىدۇ. شۇڭا، مەسىلەن، تۆمۈريوللاردا بەزى چىقىملارنىڭ رېمونت قىلىش ياكى تولۇقلاش چىقىمىغا مەنسۇپ بولۇشى، دائىملىق چىقىمغا كىرگۈزۈلۈشى ياكى ئاساسىي سەرمايىگە كىرگۈزۈلۈشى توغرىسىدىكى تالاش - تارتىش ھەمىشە بېسىلمايدۇ. رېمونت چىقىملىرىنى كاپىتال ھېسابىغا كىرگۈزۈپ، كىرىم ھېسابىغا كىرگۈزمەسلىك تۆمۈريول شىركىتى باشقۇرۇش قاتلىمىدىكىلەرنىڭ سۈنئىي ھالدا چاي ئۆسۈمىنى ئۆستۈرۈشتەك ھەممە ئادەم بىلىدىغان ۋاستىسى. لېكىن بۇ جەھەتتە تەجرىبىلەرمۇ ئىنتايىن مۇھىم ئاساسلار بىلەن تەمىن ئەتتى. مەسىلەن، تۆمۈريول قۇرۇلۇشى باشلانغان دەسلەپكى مەزگىللەردىكى ئۇستىلىمە ئەمگەك

«رېمونت دەپ قارالماي، بەلكى تۆمۈريول قۇرۇلۇشىنىڭ مۇھىم تەركىبىي قىسمى دەپ قارىلىشى، شۇ سەۋەبتىن كاپىتال ھېسابىغا كىرگۈزۈلۈشى كېرەك، چۈنكى مۇنداق ئۇستىلىمە ئەمگەكنى ئۇپراش ياكى قاتناشنىڭ نورمال تەسىرى كەلتۈرۈپ چىقارماي، بەلكى تۆمۈريول قۇرۇلۇشىنىڭ ئەسلىدە مەۋجۇت بولغان، ساقلانغىلى بولمايدىغان كەمچىلىكلىرى كەلتۈرۈپ چىقارغان.» (لاردنېر «تۆمۈريول ئىگىلىكى» 40 - بەت)

«ئەكسىچە، بىردىنبىر توغرا ئۇسۇل — كىرىمگە ئېرىشمەكچى بولغاندا مۇقەررەر ھالدا كۆرۈلىدىغان كۇرسى چۈشۈش ئەھۋالىنى ھەر يىللىق كىرىم ھېسابىغا كىرگۈزۈشتىن ئىبارەت، مەيلى بۇ سان ئەمەلىيەتتە چىقىم قىلىنغان ياكى چىقىم قىلىنمىغان بولسۇن.» (كارتائىن تۆمۈريول تەكشۈرۈش كومىتېتىنىڭ ئەزاسى فىلتىز مائۇرس شاگشىياۋنىڭ ئىلمىي ماقالىسى، 1868 - يىلى «پۇل بازىرى ھەققىدىكى مۇلاھىزە»دە ئېلان قىلىنغان)[55]

يېزا ئىگىلىكىدە، ھېچبولمىغاندا تېخى ھور كۈچى بىلەن مەشغۇلات قىلىش يولغا قويۇلمىغان چاغدا، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ

## تولۇقلىنىشى بىلەن ساقلاپ قېلىنىشىنى پەرق ئېتىش ئەمەلىيەتتە مۇمكىن ئەمەس ھەم قىلچە ئەھمىيەتسىز .

«ھازىرقى ماشىنىلار (تۆرلۈك زۆرۈر دېھقانچىلىق ئەسۋاب ـ سايمانلىرى، باشقا ئەسۋاب ـ سايمانلار ۋە ئىگىلىك باشقۇرۇش ماشىنا ـ سايمانلىرى بار) تولىمۇ مۇكەممەل بولغان، ئەمما بەك كۆپ بولمىغان جايلاردا، كىشىلەر دائىم ئۆزى تۇرۇۋاتقان ئەھۋاللارنىڭ ئوخشىماسلىقىغا ئاساسەن، ئېپتىدائىي كاپىتالنىڭ 15% ــ 25% لىك نىسبىتى بويىچە، ماشىنا ـ سايمانلارنىڭ يىللىق ئۇپراش ۋە ساقلاپ قېلىنىش دەرىجىسىنى تەخمىنەن ئوتتۇرىچە قىلىپ مۆلچەرلەيدۇ.» (كىرچىخوف «يېزا ئىگىلىك باشقۇرۇش ئىلمى قوللانمىسى» 1852 ـ يىل نەشرى، 137 ـ بەت)

## تۆمۈريول سوستاۋىدىكى پاراۋۇز ـ ۋاگونلىرىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا ، رېمونت بىلەن تولۇقلىمىنى زادى پەرقلەندۈرگىلى بولمايدۇ .

«بىز پويىز سوستاۋىدىكى پاراۋۇز ـ ۋاگونلارنىڭ ئومۇمىي سانىنى ساقلاپ تۇرىمىز، مەيلى قانچە پاراۋۇز بولسۇن، بىز بۇ سانىنى ساقلاپ قالىمىز. ئەگەر بىر پاراۋۇز ۋاقىت بەك ئۇزىراپ كېتىش سەۋەبىدىن ئىشلەتكىلى بولمايدىغان بولۇپ قالسا، ھالبۇكى يېڭىدىن بىر پاراۋۇز ياساش پايدىلىقراق بولسا، بىز كىرىمنى سەرپ قىلىپ يېڭىدىن بىر پاراۋۇز ياسايمىز، كونا پاراۋۇزدىن ئېشىپ قالغان ماتېرىيالنىڭ قىممىتىنى ئەلۋەتتە كىرىم ھېسابىغا خاتىرىلەيمىز ... ئېشىپ قالغان نەرسىلەر ھەر دائىم خېلى جىق بولىدۇ ... چاق، ئوق، پارقازان، ۋەھاكازالار، قىسقىسى، كونا پاراۋۇزدىن قېپقالغان نەرسىلەر.» (ت • گوچ، چوڭ غەرب تۆمۈريول شىركىتىنىڭ لىدېرى، ر • س، 17327 ـ، 17329 ـ نومۇرلۇق). ــ «رېمونت قىلىش يېڭىلاش دېمەكتۇر؛ ماڭا نىسبەتەن ئېيتقاندا «ئالماشتۇرۇش» دېگەن بۇ ئاتالغۇ مەۋجۇت ئەمەس ... بىر تۆمۈريول شىركىتى بىر ۋاگون ياكى بىر پاراۋۇز سېتىۋالغانىكەن، ئۇنى رېمونت قىلىپ مەڭگۈ ئىشلەتكىلى بولىدىغان نەرسىگە ئايلاندۇرۇشى كېرەك» (17784 ـ نومۇرلۇق). «پاراۋۇز چىقىمىنى ھەر ئېنگلىز مىلىنىڭكىنى 8 $\frac{1}{2}$ پېنس



بويىچە ھېسابلايمىز. مۇشۇ 8 $\frac{1}{2}$ پېنس خەجلەپ پاراۋۇزنى مەڭگۈ ساقلاپ قالىمىز. بىز ماشىنىلىرىمىزنى ساقلاپ قالىمىز. ئەگەر سىلەر بىر ماشىنا سېتىۋالساڭلار، ئۇنداقتا سىلەر خەجلىگەن پۇل چىقىملاردىن كۆپ بولىدۇ ... كونا ماشىنىلارنىڭ ھامان بىرقانچە چاقى، بىر ئوقى ۋە پايدىلىنىشقا بولىدىغان باشقا قىسىملىرى بولىدۇ، بۇ بىزنى خۇددى يېڭى ماشىنىغا ئوخشاش بىر ماشىنىنى ياساش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىدۇ.» (17790 ـ نومۇرلۇق). «بىز ھازىر ھەپتىسىگە بىردىن يېڭى پاراۋۇز ياساۋاتىمىز، يەنى خۇددى يېڭى پاراۋۇزغا ئوخشاش پاراۋۇز. چۈنكى ئۇنىڭ پارقازىنى، سىلىندىرى ۋە گەۋدىسى يېڭى.» (ئارچىباك ستوررەك، چوڭ شىمالىي تۆمۈريول شىركىتىنىڭ پاراۋۇز ئىشلىرى باشقارمىسىنىڭ مۇدىرى، ر • س، 1867 ـ يىلى، 17823 ـ نومۇرلۇق)

## يولۇچىلار پويىزىمۇ شۇنداق :

«ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن، كونا پاراۋۇز ۋە ۋاگون ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرىدۇ؛ بەزىدە بىر چاقنى سېلىشقا توغرا كېلىدۇ، بەزىدە بىر رامنى يېڭىدىن سېلىشقا توغرا كېلىدۇ. ھەرىكەت قىلىپ قاتتىق ئۇپراپ بۇزۇلىدىغان قىسمى پەيدىنپەي يېڭىلاپ تۇرۇلىدۇ؛ شۇنداق قىلىپ، پاراۋۇز ۋە ۋاگون مۇشۇنداق بىر قاتار رېمونت ئارقىلىق ئۆڭشاپ تۇرۇلىدۇ، ھەتتا بەزى پاراۋۇز ۋە ۋاگوندا ئازراقمۇ كونا ماتېرىياللارنىڭ ئىزى قالمايدۇ ... ھەتتا كونا ۋاگون ياكى پاراۋۇزلار تامامەن رېمونت قىلىپ ئۆڭشىغىلى بولمايدىغان دەرىجىگە بېرىپ قالغان تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ بەزى قىسمىنى يەنە باشقا ۋاگون ياكى پاراۋۇزغا ئىشلىتىشكە بولىدۇ، ئۇلار ئەزەلدىن تامامەن يوقلىپ كەتكىنى يوق. شۇڭا ھەرىكەتتىكى كاپىتال ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئىچىدە تۇرىدۇ؛ پۈتكۈل تۆمۈريولغا قايتىدىن رېلىس ياتقۇزۇلغاندا، يول ئۇلىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، چوقۇم مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە، بىر قېتىمدىلا پۈتكۈزگىلى بولىدىغان ئىشلار، پاراۋۇز ـ ۋاگونلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، يىلمۇيىل، پەيدىنپەي پۈتكۈزۈلىدۇ. پاراۋۇز ـ ۋاگونلار يىل بويى ئۈزۈلمەي مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. چۈنكى ئۇ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە كونىلىرىنى چىقىرىپ تاشلاپ يېڭىلىرىنى سەپلەش ئىچىدە بولىدۇ.» (لاردنېر «تۆمۈريول ئىگىلىكى» 115 ـ، 116 ـ بەتلەر)

لاردنېر بۇ يەردە تۆمۈريولنى مىسالغا ئېلىپ چۈشەندۈرگەن بۇ جەريان ئايرىم زاۋۇتقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، باب كەلمەيدۇ، لېكىن ئۇ شۇنى ئوبرازلىق هالدا چۈشەندۈرىدۇكى، مەلۇم بىر پۈتكۈل سانائەت تارمىقىدا ياكى جەمئىيەت كۆلىمىدىن قارىغاندا، هەتتا پۈتكۈل ئىشلەپچىقىرىش ئىچىدە، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى قانداق دەرىجىدە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە، قىسمەن هالدا رېمونت بىلەن ئۆزئارا گىرەلەشتۈرۈپ ئېلىپ بېرىلغان تەقدىردىمۇ (باب كەلمەيدۇ).

بۇ يەردە مۇنداق بىر پاكىت بار، ئۇ ھېلىگەر دىرېكتورلارنىڭ ئۆسۈمگە ئېرىشىش ئۈچۈن، كەڭ چەك - چېگرا دائىرىسىدە رېمونت قىلىش ۋە تولۇقلاش دېگەن بۇ ئىككى ئاتالغۇدىن پايدىلىنىپ قانداق نەيرەڭۋازلىق قىلغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدۇ. ر • پ • ۋىلىيامىسنىڭ يۇقىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن دوكلاتى بويىچە بولغاندا، ئەنگلىيىدىكى تۆمۈريول شىركەتلىرى كۆپ يىللار مابەينىدە، ئوتتۇرىچە ھېساب بويىچە، كىرىم ھېسابىدىن تۆۋەندىكى پۇللارنى تۇتۇۋېلىپ، يول ئۈلى ۋە يول ئىنشائاتلىرىنىڭ ئاسراپ رېمونت قىلىش چىقىمى قىلغان (ھەر يىللىق، ھەر ئېنگلىز مىلى ئۇزۇنلۇقتىكى تۆمۈريول بويىچە ھېسابلاندى):

| | |
|---|---|
| لوندون — غەربىي شىمال لىنىيىسى …… | 380 فوند ستېرلىڭ |
| مىدلاند …………………………… | 225 فوند ستېرلىڭ |
| لوندون — غەربىي جەنۇبىي لىنىيە ………… | 257 فوند ستېرلىڭ |
| چوڭ شىمالىي لىنىيە ……………………… | 360 فوند ستېرلىڭ |
| لانكا شىرە — يوركشىرە ……………………… | 377 فوند ستېرلىڭ |
| شەرقىي جەنۇب لىنىيىسى ……………………… | 263 فوند ستېرلىڭ |
| بىرگتون……………………………… | 266 فوند ستېرلىڭ |



| | |
|---|---|
| مانچېستېر — شېففېيلە ………………… | 200 فوند ستېرلىڭ |

بۇ پەرقلەرنىڭ ئىنتايىن ئاز — ئىنتايىن ئاز بىر قىسمىلا ئەمەلىي چىقىمنىڭ پەرقىدىن بارلىققا كېلىدۇ؛ ئۇلارنى تامامەن دېگۈدەك، ھېسابلاش ئۇسۇلىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، بەزىلىرىدە تۇرلۇك چىقىم كاپىتال ھېسابىغا خاتىرىلىنىدۇ، بەزىلىرىدە كىرىم ھېسابىغا خاتىرىلىنىدۇ. ۋىلىيامىس توپتوغرا شۇنداق كۆرسىتىدۇ.

«شۇنىڭ بىرقەدەر ئاز بولغان چىقىم رەقەملىرى خاتىرىلىنىدۇكى، مۇشۇنداق قىلغاندىلا ئاندىن يۇقىرى ئۈنۈمگە ئېرىشكىلى بولىدۇ؛ شۇنىڭ ئۈچۈن بىرقەدەر كۆپ بولغان چىقىم رەقەملىرى خاتىرىلىنىدۇكى، بىرقەدەر كۆپ بولغان كىرىم بولغانلىقى ئۈچۈن، مۇنداق چىقىمنى ئۈستىگە ئالالايدۇ.»[51]

بىرقانچىلىغان سورۇنلاردا، سەرپىيات، دېمەك ئۇنىڭ ئورنىنىڭ تولۇقلىنىشى ئەمەلىيەتتە ئازدىن نۆلگىچە بولغان مىقداردۇر، شۇڭا، رېمونت چىقىملىرىنىلا ھېسابلاش زۆرۈر بولىدۇ. لاردنېرنىڭ تۆۋەندە دەلىللەنگەن تۆمۈريولدىكى تېخنىكىلىق قۇرۇلۇش توغرىسىدىكى بىر ئابزاس سۆزى، ئومۇمەن، قانااللار، پاراخوت سۇپىلىرى، تۆمۈريول كۆۋرۈكلىرى ۋە تاش كۆۋرۈكلەرگە ئوخشاش بارلىق مۇستەھكەم، چىدامىلىق قۇرۇلۇشلارغا ماس كېلىدۇ. —

«خېلى مۇستەھكەم بولغان قۇرۇلۇشلارمۇ ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئاستا كۆرۈلگەن تەسىرلەر ئارقىسىدا ئۇپراپ بۇزۇلىدۇ، لېكىن مۇنداق بۇزۇلۇشنى قىسقىراق ۋاقىت ئىچىدە كۆرۈۋالغىلى بولمايدۇ؛ ھالبۇكى، ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىتتىن كېيىن، مەسىلەن، بىرقانچە يۈز يىلدىن كېيىن، ھەتتا ئاشۇ ناھايىتى مۇستەھكەم ئىمارەتلەرنىمۇ تامامەن ياكى قىسمەن ھالدا يېڭىلاش كېرەك بولىدۇ. مۇنداق كۆرۈۋالغىلى بولمايدىغان بۇزۇلۇش، تۆمۈريوللارنىڭ باشقا

قىسىملىرىدىكى ئاسانراق ھېس قىلىنىۋالغىلى بولىدىغان بۇزۇلۇشلارغا قارىغاندا، ئاسمان جىسىملىرىنىڭ ھەرىكىتىدىكى ئۇزاق مۇددەتلىك پەرق ۋە دەۋرىيلىككە ئىگە پەرقتۇر. ۋاقىتنىڭ كۆۋرۈكلەر، تونېللار، ئاسما كۆۋرۈك يوللار قاتارلىق خېلى مۇستەھكەم تۆمۈريول ئىنشائاتلىرىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرى ئۇزاق مۇددەتلىك بۇزۇلۇشنىڭ مىسالى بولالايدۇ. بىرقەدەر تېز ھەم روشەن بولغان، بىرقەدەر قىسقا ۋاقىت ئىچىدە رېمونت قىلىش ۋە ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ئوڭشىۋالغىلى بولىدىغان بۇزۇلۇشلار دەۋرىيلىككە ئىگە پەرققە ئوخشاپ كېتىدۇ. خېلى ئۇزاق چىدايدىغان ئىمارەتلەرنىڭ سىرتىمۇ، بەزىدە، تاسادىپىي بۇزۇلۇشلارغا ئۇچرايدۇ. بۇنداق بۇزۇلۇشلارنى رېمونت قىلىشمۇ دائىملىق رېمونت چىقىمى ئىچىدە بولىدۇ، لېكىن مۇنداق رېمونتنى تىلغا ئالمىغاندا، بۇ ئىمارەتلەرمۇ ياشنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىماي قالمايدۇ؛ ھامان بىر كۈنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالى قايتىدىن قۇرۇشنى مۇقەررەرلىككە ئايلاندۇرىدۇ، گەرچە بۇ ۋاقىت ناھايىتى يىراقتا بولسىمۇ، دەرۋەقە، مالىيە ۋە ئىقتىسادىي جەھەتتىن ئېيتقاندا، بۇ ۋاقىت ناھايىتى يىراقتا بولۇشى، ئەمەلىيەتتە بۇ ئىشنى ئويلىشىش ھاجەتسىز بولۇشى مۇمكىن.» (لاردنېر «تۆمۈريول ئىگىلىكى» 38 -، 39 - بەت)

بۇ يەردە دېيىلگەنلەر مۇشۇ خىلدىكى ئىنتايىن ئۇزاق چىدايدىغان ھەممىگە قۇرۇلۇشقا باب كېلىدۇ، مۇشۇنداق قۇرۇلۇشتىن ئېيتقاندا، ئۇلارغا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئورنىنى سەرپىيات بويىچە پەيدىنپەي تولۇقلىۋالغىلى بولمايدۇ، بەلكى رېمونتنىڭ يىللىق ئوتتۇرىچە چىقىمىنى مەھسۇلات باھاسىغا يۆتكەشكىلا بولىدۇ.

بىز دەپ ئۆتكەنىدۇق، تۇراقلىق كاپىتال زىيىنىنىڭ ئورنىنى تولۇقلاش ئۈچۈن قايتىپ كەلگەن پۇلنىڭ كۆپ قىسمى ھەر يىلى، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ قىسقا ۋاقىتتا يەنە ئۆزىنىڭ ئەمەلىي نەرسىسىگە ئايلىنىدۇ. گەرچە مۇشۇنداق بولسىمۇ، ھەربىر كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، يەنىلا ئامورتىزاتسىيە فوندى تەسىس قىلىپ، بىرقانچە يىلدا ئاندىن كۈنلەرنىڭ بىرىدە، ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مۇددىتىدە، ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش



مۇددىتىنى توشقۇزۇپ، زىيانىنىڭ ئورنىنى تامامەن تولۇقلايدىغان ئاشۇ بىر قىسىم تۇراقلىق كاپىتال ئۈچۈن ئىشلىتىش شەرت. تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خېلى كۆپ قىسمىنى، ئۇلارنىڭ خاراكتېرى تۈپەيلىدىن قىسمەن - قىسمەن ھالدا تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مۇمكىن ئەمەس. ئۇنىڭدىن باشقا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى قىسمەن - قىسمەن ھالدا ئېلىپ بېرىپ، بۇزۇلۇپ بولغانلىرىنى بىرقەدەر قىسقا ۋاقىتتا يېڭىلاپ بولغان جايدا مۇنداق تولۇقلاشنى يولغا قويۇش مۇمكىن بولغۇچە، ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىگە ئاساسەن، ئالدىن كۆپ ياكى ئاز پۇل جۇغلاش كېرەك. بۇ مەقسەتكە يېتىشتە، خالىغانچە بىر مىقداردىكى پۇلغا ئىگە بولۇش كۇپايە قىلمايدۇ، بەلكى مەلۇم مىقداردىكى پۇل سانىغا ئىگە بولۇش زۆرۈر.

ئەگەر بۇ مەسىلىنى ئاددىي ھالدىكى پۇل ئوبوروتىنى ئالدىنقى شەرت قىلىپ تەكشۈرۈپ، بۇنىڭدىن كېيىن شەرھلەيدىغان كرېدىت تۈزۈمىنى تامامەن نەزەرگە ئالمىساق[56]، ئۇنداقتا، ھەرىكەت مېخانىزمى مۇنداق بولىدۇ: بىرىنچى كىتاب (3 - باب 3 - بۆلۈم a)تا كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدۇق، جەمئىيەتتىكى نەق بار پۇلنىڭ بىر قىسمى ھامان ساقلانما پۇل سۈپىتىدە ئىشلىتىلمەي بىكار تۇرىدۇ. يەنە بىر قىسمى ئوبوروت ۋاستىسى بولغان ياكى بىۋاستە ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇلنىڭ بىۋاستە تەييارلىق فوندى بولۇش فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ، بەلكى پۇلنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنىڭ ساقلىنىدىغان پۇل ۋە ئوبوروت ۋاستىسى دەپ ئايرىلىش نىسبىتى ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ. بىزنىڭ مىساللىرىمىزدىن ئېيتقاندا، ساقلىنىدىغان پۇل سۈپىتىدە بىر چوڭ كاپىتالىستنىڭ قولىدا زور مىقداردا جۇغلانغان پۇل تۇراقلىق كاپىتال سېتىۋېلىش ۋاقتىدا بىر قېتىمدىلا ئوبوروتقا سېلىنىدۇ.

بۇ پۇلنىڭ ئۆزى جەمئىيەتتە يەنە ئوبوروت ۋاستىسى ۋە ساقلىنىدىغان پۇل دەپ ئايرىلىدۇ. تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىممىتى ئۆزىنىڭ ئۇپراش دەرىجىسى بويىچە ئامورتىزاتسىيە فوندى شەكلىدە ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىدۇ. مۇنداق ئامورتىزاتسىيە فوندى ئارقىلىق، ئوبوروت پۇلنىڭ بىر قىسمى يەنە بىر ئۇزاق ياكى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە، بۇرۇن تۇراقلىق كاپىتال سېتىۋېلىش ئۈچۈن، ساقلىنىدىغان پۇلنى ئوبوروت ۋاستىسىگە ئايلاندۇرغان ھەمدە ئۇنى ئۆزىنىڭ كاپىتالىستىنىڭ قولىدىن ئايرىۋەتكەن چاغدا، ساقلىنىدىغان پۇلغا ئايلىنىدۇ. بۇ جەمئىيەتتە نەق بار ساقلانما پۇلنىڭ ئۈزلۈكسىز نۆۋەتلىشىپ ئۆزگىرىش ئاساسىدىكى بىر خىل تەقسىماتى، ئۇ نۆۋەت بىلەن ئوبوروت ۋاستىسى ۋە ساقلانما پۇل بولۇپ، ئوبوروت ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەندىن كېيىن، يەنە ساقلانما پۇل سۈپىتىدە ئوبوروت پۇلنىڭ ئومۇمىي مىقدارىدىن ئايرىلىدۇ. كرېدىت تۈزۈمىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ، — ئۇنىڭ تەرەققىياتى مۇقەررەر ھالدا يىرىك سانائەت ۋە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتى بىلەن تەڭ قاتاردا ماڭىدۇ — مۇنداق پۇل ئەمدى ساقلانما پۇلنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەي، بەلكى كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ، بىراق ئۆزىنىڭ ئىگىدارلىق قىلغۇچىسىنىڭ قولىدا ئەمەس، بەلكى مۇنداق پۇلنى ئىشلىتىدىغان باشقا بىر قىسىم كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا بولىدۇ.



# 9 - باب

# ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئومۇمىي دەۋرىي ئوبوروتى. دەۋرىي ئوبوروتنىڭ دەۋرىي مۇددىتى

بىزگە مەلۇم، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مۇقىم تەركىبىي قىسمى ۋە تۇراقسىز تەركىبىي قىسمى، ئوخشاشمىغان ئۇسۇل بويىچە، ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدە ئوبوروت بولىدۇ؛ بىزگە شۇمۇ مەلۇم، ئوخشاش بىر كارخانىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسمىنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئۆمرىگە ئاساسەن، دېمەك ئوخشاش بولمىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىغا ئاساسەن، يەنە ئوخشاش بولمىغان دەۋرىي ئوبوروت مۇددىتى بولىدۇ. (ئوخشاش بىر كارخانىنىڭ تۇراقسىز كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىدىكى ئەمەلىي پەرقى ۋە يۈزەكى پەرقىنى بۇ بابنىڭ ئاخىرىدىكى 6 - نۇقتىدىن كۆرۈڭ.)

1. ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئومۇمىي دەۋرىي ئوبوروتى ئۇنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئوتتۇرىچە دەۋرىي ئوبوروتىدۇر؛ ئۇنىڭ ھېسابلاش ئۇسۇلىنى كېيىن كۆرۈڭ. ئەگەر گەپ ئوخشاش بولمىغان مەزگىلگە تاقالسا، ئۇنداقتا، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىچە سانىنى ھېسابلاش ئەلۋەتتە بەكمۇ ئاددىي بولغان بولاتتى، لېكىن:

2. بۇنىڭدا مىقدار پەرقىلا بولۇپ قالماي يەنە سۈپەت پەرقىمۇ

بار .

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن تۇراقسىز كاپىتال ئۆزىنىڭ بارلىق قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ ، شۇڭا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۈزۈلدۈرمەي داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن ، ئۇنى مەھسۇلات ئارقىلىق سېتىپ ، ئۇنىڭ ئورنىنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئەمەلىي نەرسە ئارقىلىق تولۇقلاپ تۇرۇش كېرەك . ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن مۇقىم مۈلۈك ئۆزىنىڭ بىر قىسىم قىممىتى (سەرپىياتى )نىلا مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ . گەرچە سەرپ بولۇۋاتقان بولسىمۇ ، لېكىن ئۇ داۋاملىق تۈردە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ؛ شۇڭا ، تۇراقلىق كاپىتالنى بىر مەزگىللىك ، ئۇزاق ياكى قىسقا ۋاقىت ئارقىلىقلا ئاندىن ئەمەلىي نەرسە ئارقىلىق تولۇقلاشقا توغرا كېلىدۇ ، لېكىن مەيلى قانداقلا بولمىسۇن ، مۇنداق تولۇقلاش تۇراقسىز كاپىتالنىڭكىگە ئوخشاش تولا كۆرۈلۈپ تۇرمايدۇ . تولۇقلاشنىڭ مۇنداق زۆرۈرلۈكى ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مۆھلىتىنى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبلىرىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۇنىڭ مىقدار پەرقىلا بولۇپ قالماي ، بەلكى بايا دەپ ئۆتكەندەك ، بىر قىسمىنىڭ ئۆمرى بىرقەدەر ئۇزاق بولۇپ ، كۆپ يىللىق تۇراقلىق كاپىتالنى ئىشلەتكىلى بولىدۇ ، بىر يىل ياكى بىر يىلغا يەتمەيلا بىر قېتىم تولۇقلىنىپ ، ئەمەلىي نەرسە سۈپىتىدە كونا تۇراقلىق كاپىتالغا قوشۇۋېتىلىدۇ ، ۋەھالەنكى ، باشقا خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تولۇقلىنىشى ، ئۇنىڭ ئۆمرى ئاخىرلاشقاندا بىر قېتىمدىلا ئىشقا ئاشۇرۇلىدۇ .

شۇڭا ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمىنىڭ ئالاھىدە دەۋرىي ئوبوروتىنى دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ئوخشاش تۈردىكى شەكىللىرىگە ئايلاندۇرۇپ ، ئۇلارنى مىقدار پەرقىغىلا ، يەنى پەقەت



دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى جەھەتتىكى پەرقىلا ئىگە قىلىش كېرەك .

ئەگەر بىز P … P شەكلى ، يەنى ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدىغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانى شەكلىنى باشلىنىش نۇقتىسى قىلساق ، مۇنداق سۈپەت جەھەتتىكى ئوخشاشلىق يۈز بەرمەيدۇ . چۈنكى P نىڭ بەزى ئامىللىرىنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئەمەلىي نەرسە ئارقىلىق تولۇقلاشقا توغرا كېلىدۇ ، يەنە بەزى ئامىللىرىنى مۇنداق قىلىش ھاجەتسىز . لېكىن شۈبھىسىزكى ، G … G′ شەكلى دەۋرىي ئوبوروتنىڭ مۇنداق ئوخشاشلىقى بىلەن تەمىن ئېتىدۇ . مەسىلەن ، قىممىتى 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ بولغان بىر ماشىنىنىڭ ئۆمرى ئون يىل بولسا ، ھەر يىلى $1000 = \frac{1}{10}$ فوند ستېرلىڭ قايتىدىن پۇلغا ئايلىنىدۇ . بۇ 1000 فوند ستېرلىڭ بىر يىلدا پۇل كاپىتالدىن يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ۋە تاۋار كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ، يەنە تاۋار كاپىتالدىن پۇل كاپىتالغا ئايلىنىدۇ . ئۇ بىز مۇشۇ شەكىل ئاستىدا تەكشۈرگەن تۇراقسىز كاپىتالغا ئوخشاش ، ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى پۇل شەكلىگە قايتىدۇ ، ئەمما بۇ 1000 فوند ستېرلىڭنىڭ پۇل كاپىتالى يىل ئاخىرىدا يەنە بىر ماشىنىنىڭ ئەمەلىي نەرسىسىگە ئايلىنىش - ئايلانماسلىقى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولىدۇ . چۈنكى ، ئالدىن تۆلەنگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئومۇمىي دەۋرىي ئوبوروتىنى ھېسابلىغاندا ، بىز ئۇنىڭ ھەممىۋا ئامىلىنى پۇل شەكلىگە مۇقىملاشتۇرىمىز ، مۇشۇنداق قىلغاندا ، پۇل شەكلىگە قايتقانلىق ، يەنى دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ئاخىرلاشقانلىقى بولىدۇ . بىز ھەمىشە قىممەتنى پۇل ئارقىلىق ئالدىن تۆلىنىدۇ دەپ قارايمىز ، ھەتتا قىممەتنىڭ مۇنداق پۇل شەكلى پەقەت پۇل ھېسابلاش ئۇسۇلى بىلەن پەيدا بولغان ، ئۇدا داۋاملىشىدىغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىمۇ شۇنداق بولىدۇ ، دەپ

قارايمىز . شۇنداق قىلىپ ، ئوتتۇرىچە سانىنى ھېسابلاپ چىقالايمىز .

3 . بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ : ئالدىن تۆلەنگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئىنتايىن زور قىسمى ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىش ۋاقتى ، دېمەك دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىدىن ئۇدا بىر قانچە يىلدا داۋاملىشىدىغان ئاشۇنداق تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنى شەكىللەندۈرگەن تەقدىردىمۇ ، لېكىن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بىر يىلدىكى قايتا - قايتا دەۋرىي ئوبوروتى سەۋەبىدىن ، بىر يىلدا دەۋرىي ئوبوروت بولغان كاپىتال قىممەت يەنىلا ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ ئومۇمىي قىممىتىدىن كۆپ بولىدۇ .

تۇراقلىق كاپىتال 80 مىڭ فوند سېترلىڭ ، ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئون يىل دەپ پەرەز قىلساق ، مۇنداقتا ، ھەر يىلى 8000 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىگە قايتىدۇ ياكى تۇراقلىق كاپىتال ھەر يىلى ئۆزىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنىڭ $\frac{1}{10}$ قىسمىنى ئورۇندايدۇ . ئەگەر تۇراقسىز كاپىتال 20 مىڭ فوند ستېرلىڭغا باراۋەر ، ئۇنىڭ يىللىق دەۋرىي ئوبوروتى بەش قېتىم دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇنداقتا ، ئومۇمىي كاپىتال 10 مىڭ فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ . دەۋرىي ئوبوروت بولغان مۇقىم مۆلۈك 8000 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ ؛ دەۋرىي ئوبوروت بولغان كاپىتال $100000 = 2000 \times 5$ فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ . شۇڭا ، بىر يىلدىكى دەۋرىي ئوبوروت بولغان كاپىتال $108000 =$ فوند ستېرلىڭ بولۇپ ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالدىن 8000 فوند ستېرلىڭ كۆپ بولىدۇ . دەۋرىي ئوبوروت بولغىنى كاپىتالنىڭ $1 + \frac{2}{25}$ قىسمى بولىدۇ .



4 . شۇڭا ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال **قىممىتىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى** ئۇنىڭ ئەمەلىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىدىن ياكى ئۇنىڭ تۈرلۈك تەركىبىي قىسمىنىڭ رېئال دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىدىن ئايرىلىپ چىقىدۇ . 4000 فوند ستېرلىڭ بولغان بىر كاپىتالنىڭ ھەر يىلدىكى دەۋرىي ئوبوروتى بەش قېتىم دەپ پەرەز قىلايلى . ئۇنداقتا ، دەۋرىي ئوبوروت بولىدىغان كاپىتال $20000 = 4000 \times 5$ فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ . لېكىن ھەر قېتىملىق دەۋرىي ئوبوروت ئاخىرلاشقاندا ئوبوروت بولۇپ قايتىدىغىنى ھەم قايتىدىن ئالدىن تۆلىنىدىغىنى ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن 4000 فوند ستېرلىڭ كاپىتالدۇر . ئۇنىڭ مىقدارى ئۇ قايتىدىن فۇنكسىيە ئۆتەشتە پايدىلىنىدىغان ھەرقايسى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىللىرىنىڭ سانى تۈپەيلىدىن ئۆزگىرىپ قالمايدۇ . (قوشۇمچە قىممەتنى تىلغا ئالماي بىر ياقتا قايرىپ قويغاندا .)

شۇڭا ، 3 - نۇقتىدىكى مىساللار ئارقىلىق ئېيتقاندا ، پەرەز قىلغىنىمىزدەك ، يىل ئاخىرىدا كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتقىنى : (a) 20 مىڭ فوند ستېرلىڭ بولغان بىر قىممەت مىقدارى ، ئۇ قايتىدىن كاپىتالنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمى قىلىنىدۇ ؛ (b) 8000 فوند ستېرلىڭ بولغان بىر قىممەت مىقدارى ، ئۇ سەرپىيات تۈپەيلىدىن ، ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىدىن ئايرىۋېلىنىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىللە ، بۇ تۇراقلىق كاپىتال يەنىلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، بىراق قىممەت 80 مىڭ فوند ستېرلىڭ بولماي ، بەلكى ئازىيىپ 72 مىڭ فوند ستېرلىڭغا چۈشۈپ قالىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى يەنە توققۇز يىل داۋاملاشتۇرۇپ ، تا ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقلىق كاپىتال ئۆزىنىڭ ئۆمرىنى

ئاخىرلاشتۇرۇپ، ئەمدى مەھسۇلات شەكىللەندۈرىدىغان ئامىل ۋە قىممەت شەكىللەندۈرىدىغان ئامىل فۇنكسىيىسىنى ئۆتىيەلمەيدىغان بولۇپ قالغاندا، ئۇ چۇقۇم ئالماشتۇرۇلىدۇ. شۇڭا، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممەت كۆپ قېتىملىق دەۋرىي ئوبوروتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئوبوروتنى، مەسىلەن، يۇقىرىدا ئېيتىلغان سورۇندىكى، يەنى يىللىق دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ئوننى ئۆز ئىچىگە ئالغان دەۋرىي ئوبوروتنى تاماملىشى كېرەك. ھالبۇكى، بۇ دەۋرىي ئوبوروتنى ئىشلىتىلگەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرى بەلگىلەيدۇ، دېمەك ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ياكى دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى بەلگىلەيدۇ.

ئىشلىتىلگەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىممەت مىقدارى ۋە ئۆمرى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ئاشىدۇ، بۇنىڭغا ماس ھالدا، ھەربىر ئالاھىدە سەرمايە تارماقلىرىنىڭ سانائىتى ۋە سانائەت كاپىتالىنىڭ ئۆمرىمۇ كۆپ يىل داۋاملىشىدىغان ئۇمۇر بولۇپ ئۆزىرايدۇ. مەسىلەن، ئوتتۇرىچە ئون يىل بولىدۇ. بىر جەھەتتىن، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەرەققىياتى مۇنداق ئۆمۈرنى ئۇزارتىدۇ، يەنە بىر جەھەتتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئۈزلۈكسىز ئىسلاھ قىلىنىشى — مۇنداق ئىسلاھاتمۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ئۈزلۈكسىز تېزلىشىدۇ — يەنە ئۇنىڭ ئۆمرىنى قىسقارتىۋېتىدۇ. شۇڭا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىمۇ تېزلىشىدۇ، شەكىلسىز سەرپىيات تۇپەيلىدىن، شەكىللىك ئۆمۈر ئاخىرلىشىشتىن ناھايىتى بۇرۇنلا ئۇلارنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە تولۇقلاشنىڭ زۆرۈرلۈكىمۇ ئاشىدۇ. شۇنداق قاراش مۇمكىنكى، يىرىك سانائەتتە ئەڭ ھەل



قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولغان تارماقلارنىڭ مۇنداق ئۆمرىنىڭ دەۋرىي مۇددىتى ھازىر ئوتتۇرا ھېساب بىلەن ئون يىل بولۇۋاتىدۇ. لېكىن بۇ يەردىكى گەپ ئېنىق ساندا ئەمەس. بىر نۇقتا ناھايىتى ئېنىق: ئۆزئارا تۇتاش بولغان دەۋرىي ئوبوروتنىڭ تەركىب تاپقان، بىرقانچە يىل داۋام قىلىدىغان مۇنداق دەۋرىي مۇددەت (كاپىتال ئۇنىڭ مۇقىم تەركىبىي قىسمى تەرىپىدىن شۇنداق دەۋرىي مۇددەت ئىچىگە چۈشەپ قويۇلىدۇ)، دەۋرىيلىككە ئىگە كرىزىس ئۈچۈن ماددىي ئاساس يارىتىپ بېرىدۇ. دەۋرىيلىككە ئىگە كرىزىس داۋامىدا، تىجارەت ئۆز نۆۋىتى بىلەن بوشاپ كېتىش، ئوتتۇراھال جانلىنىش، جىددىي يۇقىرى ئۆرلەش ۋە كرىزىس يۈز بېرىشكە ئوخشاش بىرقانچە مەزگىلدىن ئۆتىدۇ. گەرچە كاپىتال سېلىنغان ئاشۇ مەزگىل تولىمۇ ئوخشاش ۋە بىردەك بولمىسىمۇ، لېكىن كرىزىس ھەمىشە كەڭ كۆلەمدە يېڭىدىن سەرمايە سېلىشنىڭ يېڭى نۇقتىسى بولىدۇ. شۇڭا، پۈتكۈل جەمئىيەتنى تەكشۈرگەندە، كرىزىس يەنە كۆپ ياكى ئاز دەرىجىدە كېيىنكى دەۋرىي ئوبوروتنىڭ يېڭى ماددىي ئاساسى بولىدۇ.(22[a])

5. دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ھېسابلاش ئۇسۇلى توغرىسىدا، ئامېرىكىلىق بىر ئىقتىسادشۇناسنىڭ نېمە دېگەنلىرىگە قۇلاق سېلىپ باقايلى.[58]

«بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىر يىلدا قانچە قېتىم دەۋرىي ئوبوروت ياكى ئوبوروت بولىدۇ؛ يەنە بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا،

(22[a]) «شەھەرلەردىكى ئىشلەپچىقىرىش كۈندىلىك دەۋرىي ئوبوروتقا چۈشەپ قويۇلىدۇ، يېزىلاردىكى ئىشلەپچىقىرىش بولسا يىللىق دەۋرىي ئوبوروتقا چۈشەپ قويۇلىدۇ.» (مىل «دۆلەتنى ئىدارە قىلىش سەنئىتى ئاساسلىرى» 1809 - يىل بېرلىن نەشرى 3 - قىسىم، 178 - بەت)[57] مانا بۇ رومانتىكلارنىڭ سانائەت ۋە يېزا ئىگىلىكى توغرىسىدىكى بالىلارچە كۆز قارىشى.

بىر يىلدا بىر قېتىمدىن ئارتۇق دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ، يەنە بەزى تارماقلاردا مۇنداق كۆپ بولمايدۇ. كاپىتالىست ئۆزىنىڭ بارلىق كاپىتالى بويىچە، ئۆزىنىڭ قولى بىلەن ياكى بىر قېتىم دەۋرىي ئوبوروت ئۈچۈن كېتىدىغان ئوتتۇرىچە ۋاقىت ئارقىلىق ئۆزىنىڭ پايدىسىنى ھېسابلايدۇ. مەلۇم كىشى كاپىتالنى مەلۇم تىجارەتكە سالغاندا، يېرىمىنى ئىمارەت ۋە ماشىنىغا سېلىپ، ئون يىلدا بىر قېتىم يېڭىلايدۇ؛ $\frac{1}{4}$ نى سايمان قاتارلىقلارغا سالىدۇ، ئىككى يىلدا بىر قېتىم يېڭىلايدۇ؛ قالغان $\frac{1}{4}$ نى ئىش ھەققى ۋە ماتېرىيالغا سالىدۇ، بىر يىلدا ئىككى قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ. ئۇنىڭ بارلىق كاپىتالىنى 50 مىڭ ئامېرىكا دوللىرى دەپ پەرەز قىلساق، مۇنداق ئەھۋالدا ئۇنىڭ ھەر يىللىق چىقىمى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:

(بىر يىل) دوللار 25000 = (ئون يىل) دوللار 2500 = $\frac{50000}{2}$

(بىر يىل) دوللار 6250 = (ئىككى يىل) دوللار 12500 = $\frac{50000}{4}$

(بىر يىل) دوللار 25000 = ($\frac{1}{2}$ يىل) دوللار 12500 = $\frac{50000}{4}$

---

دوللار 33750 = بىر يىل

شۇڭا، ئۇنىڭ بارلىق كاپىتالىنىڭ بىر قېتىملىق ئوتتۇرىچە دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى 16 ئاي بولىدۇ [59] ... ئەگەر يەنە بىر خىل ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ: ئومۇمىي كاپىتال 50 مىڭ دوللارنىڭ $\frac{1}{4}$ ى ئون يىلدا بىر قېتىم ئوبوروت بولسا، $\frac{1}{4}$ ى بىر يىلدا بىر قېتىم ئوبوروت بولسا، قالغان $\frac{1}{2}$ ى بىر يىلدا ئىككى قېتىم ئوبوروت بولىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، مۇنداق ئەھۋالدا، ھەر يىللىق چىقىم مۇنداق بولىدۇ:

دوللار $\frac{12500}{10}$ = 1250

دوللار 12500 = 12500

دوللار 50000 = 2 × 25000

---

بىر يىللىق دەۋرىي ئوبوروت = 63750 دوللار

(سكروپې ئالانزو پوتتېر تۈزگەن «سىياسىي ئىقتىساد» 1841 - يىل نيۇ - يورك نەشرى، 142 -، 143 - بەتلەرگە قاراڭ)



## 6. كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىدىكى ئەمەلىي پەرقى ۋە يۈزەكى پەرقى. — يەنە سكروپې ئوخشاش بىر جايدا [141 - بەتتە] يەنە شۇنداق دەيدۇ:

«زاۋۇت خوجايىنى، دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى ياكى سودىگەرنىڭ ئىش ھەققى تۆلەشكە ئىشلەتكەن كاپىتالىنىڭ ئوبوروتى ئەڭ تېز بولىدۇ. چۈنكى، ئەگەر ئۇ ئىشچىلارغا ھەپتىدە بىر قېتىم ئىش ھەققى بەرسە، مۇنداق كاپىتال ئۆزىنىڭ ھەر ھەپتىدىكى سېتىش ياكى ھېسابقا تۆلەپ ئېرىشكەن پۇل تۈپەيلىدىن ھەپتىدە بىر قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ، خام ئەشيا ۋە تەييار مەھسۇلات زاپىسى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالنىڭ ئوبوروتى مۇنداق تېز بولمايدۇ، ئۇ يىلدا ئىككى قېتىم ياكى تۆت قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولۇشى مۇمكىن. بۇ ئەمەلىي خام ئەشيا ۋە سېلىنغان تەييار مەھسۇلاتنىڭ ئارىلىقتىكى ۋاقتىغا قاراپ بەلگىلىنىدۇ، بۇ يەردە كاپىتالىست ئوخشاش كرېدىت مۆھلىتى بويىچە ئېلىم - سېتىم قىلىدۇ دەپ پەرەز قىلىنغان. ئەسۋاب - سايمان ۋە ماشىنىغا سېلىنغان كاپىتالنىڭ ئوبوروتى تېخىمۇ ئاستا بولىدۇ، چۈنكى ئۇ ئوتتۇرا ھېساب بىلەن بەش ياكى ئون يىلدا ئاندىن بىر قېتىم ئوبوروت بولۇشى مۇمكىن، دېمەك ئاندىن ئىستېمال قىلىنىپ بولۇشى، ئاندىن يېڭىلىنىشى مۇمكىن، گەرچە ئاز بولمىغان ئەسۋابلار بىر قاتار مەشغۇلاتلاردىن كېيىن ئىشلەتكىلى بولمايدىغان بولۇپ قالىدۇ. مەسىلەن، زاۋۇت، ماگىزىن، ساراي، ئاشلىق ئامبىرى قاتارلىق ئىمارەتلەرگە ۋە يول، سۇغىرىش ئىنشائاتلىرى قاتارلىقلارغا سېلىنغان كاپىتال تامامەن دېگۈدەك ئوبوروت بولمايدىغاندەك كۆرۈنىدۇ. لېكىن ئەمەلىيەتتە، بۇ مۇئەسسەسەلەر يۇقىرىدا ئېيتىلغان تۈرلەرگە تامامەن ئوخشاش، ئۇلار ھەمكارلىشىپ ئىشلەپچىقىرىشنى يولغا قويغاندا خوراپ تۈگەيدۇ ھەمدە ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ پائالىيەتلىرىنى داۋاملاشتۇرۇشقا قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن، ئۇنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا توغرا كېلىدۇ. پەرق پەقەت شۇ يەردىلا: ئۇلار باشقا تۈرلەرنىڭ ئىستېمالىدىن ئاستا بولىدۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىمۇ ئاستا بولىدۇ ... ئۇلارغا سېلىنغان كاپىتال 20 يىل ياكى 50 يىلدا ئاندىن بىر قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولۇشى مۇمكىن.»

بۇ يەردە سكروپې ئايرىم كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا،

چىقىم مۇددىتى بىلەن كىرىدىت مۇناسىۋىتى تۈپەيلىدىن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بەزى قىسىملىرىنىڭ ئوبوروتتا كۆرۈلگەن ئاشۇ پەرقلىرى بىلەن كاپىتالنىڭ خاراكتېرى كەلتۈرۈپ چىقارغان دەۋرىي ئوبوروتنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن. ئۇ: ئىش ھەققىنى ھەر ھەپتىدە مال سېتىپ ياكى قەرز تۆلەپ ئېرىشكەن پۇلدىن بېرىش كېرەك، دەيدۇ. ئالدى بىلەن بۇ يەردە شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، ئىش ھەققىنىڭ ئۆزىدىن ئېيتقاندىمۇ، پەرق مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، چۈنكى تۆلەش مۇددىتى ئۇزاقمۇ بولىدۇ، قىسقىمۇ بولىدۇ، يەنى ئىشچىلار كاپىتالىستقا بېرىشكە مەجبۇر بولغان كرېدىت (ئامانەت قەرز) ۋاقتى ئۇزاقمۇ بولىدۇ، قىسقىمۇ بولىدۇ، ئىش ھەققى تۆلەش مۇددىتى بىر ھەپتە، بىر ئاي، ئۈچ ئاي، يېرىم يىل دەپ ئايرىلىدۇ، ۋەھاكازا. بۇ بىز بۇرۇن شەرھلەپ ئۆتكەن: «زۆرۈر بولغان تۆلەش ۋاسىتىسىنىڭ مىقدارى (يەنى بىر قېتىمدا ئالدىن تۆلەش كېرەك بولغان پۇل كاپىتالىنىڭ مىقدارى) بىلەن تۆلەش مۇددىتىنىڭ ئۇزاقلىقى ياكى قىسقىلىقى ئوڭ تاناسىپ بولىدۇ»① دېگەن قانۇنىيەتكىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ. (1 - توم 1 - كىتابنىڭ 3 - باب، 3 - پاراگراف b قىسمىنىڭ 253 - بېتىگە قاراڭ⁶⁰ )

ئىككىنچىدىن، ھەر ھەپتىلىك مەھسۇلاتقا مەھسۇلات ئىشلەپچىقارغاندا بىر ھەپتىلىك ئەمگەكتىن قوشۇلغان يېڭى قىممەتنىڭ ئومۇمىي مىقدارىلا كىرگۈزۈلۈپ قالماي، يەنە بىر ھەپتىلىك مەھسۇلاتتا سەرپ بولغان خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللارنىڭ قىممىتىمۇ كىرگۈزۈلىدۇ. مەھسۇلات ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ قىممەت مەھسۇلات بىللە ئوبوروت بولىدۇ. بۇ

① بىرىنچى نەشرى ۋە ئىككىنچى نەشرىدە تەتۈر تاناسىپ دېيىلگەن. — تۈزگۈچىدىن



مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق، ئۇ پۇل شەكلىگە ئىگە بولىدۇ ھەمدە ئۇ قايتىدىن بەزى ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىغا ئايلىنىشى كېرەك. بۇ نۇقتا ھەم ئەمگەك كۈچلىرىگە ئۇيغۇن، ھەم خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللارغىمۇ ئۇيغۇن. لېكىن بىز شۇنى بىلىۋالغانىدۇقكى (6 - باب 2 - پاراگراف 1 دە) ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىزچىللىقى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى زاپىسى بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ، مۇنداق زاپاس ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئوخشاش بولمايدۇ، ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بۇ ئامىللىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسمىغا (مەسىلەن، كۆمۈر ۋە پاختىغا) نىسبەتەن ئېيتقاندىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. شۇڭا، گەرچە بۇ ماتېرىياللارنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئەمەلىي نەرسىلەر بىلەن تولۇقلاپ تۇرۇش كېرەك بولسىمۇ، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قايتىدىن سېتىۋېلىش زۆرۈر بولمايدۇ. قايتىدىن سېتىۋېلىش قېتىم سانىنىڭ ئاز - كۆپلۈكى زاپاس مىقدارىنىڭ ئاز - كۆپلۈكىگە، زاپاسنىڭ قانچە ئۇزاق يېتىدىغانلىقىغا باغلىق بولىدۇ. ئەمگەك كۈچىگە كەلسەك، مۇنداق زاپاس ئەسقاتمايدۇ. ئەمگەككە سېلىنغان كاپىتال قىسمى بىلەن قوشۇمچە ماتېرىيال ۋە خام ئەشياغا سېلىنغان كاپىتال قىسمى بىرلىكتە پۇلغا ئايلىنىدۇ، لېكىن پۇل يەنە بىر تەرەپتىن، ئەمگەك كۈچىگە ۋە يەنە بىر تەرەپتىن خام ئەشياغا ئايلىنىدۇ، چۈنكى بۇ ئىككى تەركىبىي قىسمىنىڭ سېتىۋېلىنىش مۇددىتى ۋە چىقىمنى تۆلەش مۇددىتى ئوخشاش ئەمەس. بۇنىڭ بىر تەركىبىي قىسمى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى خېلى ئۇزاق مەزگىلدە بىر قېتىم سېتىۋېلىنىدۇ؛ يەنە بىر تەركىبىي قىسمى، يەنى ئەمگەك كۈچى بىرقەدەر قىسقا ۋاقىتتا، يەنى بىر ھەپتىدە بىر قېتىم

سىتىۋېلىنىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، كاپىتالىست ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىغا ئىگە بولغاندىن باشقا يەنە تەييار مەھسۇلات زاپىسىغىمۇ ئىگە بولۇشى كېرەك . سىرتىش جەھەتتىكى قىيىنچىلىق قاتارلىقلارنى قويۇپ تۇرغاندا ، مۇئەييەن مىقداردىكى تاۋار ، مەسىلەن ، زاكاز بويىچە ئىشلەپچىقىرىلغان بولىدۇ . يەنە بىر تۈركۈم تاۋار ئىشلەپچىقىرىلىۋاتقاندا ، ئالدىدا ئىشلەپچىقارغان تاۋارلار ئىسكىلاتقا تا زاكاز مال تامامەن ئىشلىنىپ بولغانغا قەدەر بېسىپ قويۇلىدۇ . تۇراقسىز كاپىتالنىڭ مەلۇم ئامىللىرى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تەييارلىق باسقۇچىدا (مەسىلەن ، ياغاچلارنى قۇرۇتۇش باسقۇچىغا ئوخشاشلاردا ) باشقا ئامىللاردىن ئۇزاقراق تۇرالىسىلا ، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىدا يەنە پەرق پەيدا بولىدۇ .

سىكروپې بۇ يەردە تىلغا ئالغان كرېدىت تۈزۈمى خۇددى سودا كاپىتالىغا ئوخشاش ، ئايرىم كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، دەۋرىي ئوبوروتتا ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ . جەمئىيەت مىقياسىدىن ئالغاندا ، كرېدىت تۈزۈمى ئىشلەپچىقىرىشنىلا تېزلىتىپ قالماي ، ئىستېمالنىمۇ تېزلەتكەن ئەھۋال ئاستىدا ئاندىن دەۋرىي ئوبوروتتا ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ .



# 10 - باب
# تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال نەزەرىيىسى توغرىسىدا . دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى ۋە ئادام سمىت

كېنېيچە (كېئوسنايدا ) تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقى «ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەش» ۋە «يىلىدىكى ئالدىن تۆلەش» بولۇپ ئىپادىلەنگەن . كېنېي توغرا ھالدا مۇنداق پەرقنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ، يەنى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلگەن كاپىتالنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى پەرق دېگەن . ئۇنىڭ قارىشىچە ، دېھقانچىلىققا ئىشلىتىلگەن كاپىتال ، يەنى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنىنىڭ كاپىتالى بىردىنبىر ئەمەلىي بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدۇر ، شۇڭا ، بۇنداق پەرقمۇ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنىنىڭ كاپىتالىغا نىسبەتەن ئېيتقاندىلا ، مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . شۇڭا ، ئۇمۇ كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ھەر يىلدا بىر قېتىم دەۋرىيلىك ئوبوروت بولىدۇ ، يەنە بىر قىسمى كۆپ يىل (ئون يىل )دا بىر قېتىم دەۋرىيلىك ئوبوروت بولىدۇ ، دەپ ھېسابلىغان . دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىمۇ تەرەققىيات جەريانىدا تاسادىپىي ھالدا بۇنداق پەرقنى باشقا تۈرلەردىكى كاپىتالغا ، ئادەتتىكى سانائەت كاپىتالىغا تەتبىق قىلغان . يىلدا ئالدىن تۆلەش

بىلەن كۆپ يىلدا ئالدىن تۆلەشنىڭ پەرقى جەمئىيەتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا ئىنتايىن مۇھىم، شۇڭا بىرمۇنچىلىغان ئىقتىسادشۇناسلار، ھەتتا سىمىتتىن كېيىن يەنە بۇ مۇئەييەنلىككە قايتىپ كېلىدۇ.

مۇنداق ئىككى خىل ئالدىن تۆلەشنىڭ پەرقى پەقەت ئالدىن تۆلەنگەن پۇل ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئاملىغا ئايلانغاندىلا ئاندىن كۆرۈلىدۇ. مۇنداق پەرقلەر پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدا بىردىنبىر ھالدا مەۋجۇت. شۇڭا كېنېي پۇلنى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالغا كىرگۈزۈپ ھېسابلىمايدۇ. شۇنداقلا ئۇنى يىلدا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالغا كىرگۈزۈپ ھېسابلىمايدۇ. ئىشلەپچىقىرىشتا ئالدىن تۆلەنگەن يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولۇش سۈپىتى بىلەن، بۇ ئىككى خىل ئالدىن تۆلەش پۇل ۋە بازاردىكى تاۋار بىلەن قارىمۇقارشى. ئىككىنچىدىن، كېنېينىڭ قېشىدا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ ئىككى خىل ئاملىنىڭ پەرقى توغرا ھالدا ئۇلارنىڭ تەييار مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىگە كىرگۈزۈلۈشىدىكى ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇللاردىن ئىبارەت قىلىپ قويۇلغان. دېمەك ئۇلارنىڭ قىممىتىنىڭ مەھسۇلات قىممىتىگە ئەگىشىپ ئوبوروت بولىدىغان ئوخشاشمىغان شەكلى قىلىپ قويۇلغان ھەمدە ئۇلارنىڭ تولۇقلىنىشى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىنىڭ ئوخشاش شەكلى قىلىپ قويۇلغان، چۈنكى، بىر ئاملىنىڭ قىممىتى بىر يىلدا تامامەن تولۇقلىنىپ بولىدۇ، يەنە بىر ئاملىنىڭ قىممىتى بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىتتا، قىسمەن - قىسمەن ھالدا تولۇقلىنىدۇ.[23]

(23) كېنېي «ئىقتىساد جەدۋىلى ئۈستىدە تەھلىل» (دېئېر تۈزگەن «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى» 1846 - يىل پارىژ نەشرى 1-قىسىم)غا قاراڭ. مەسىلەن، ئۇنىڭدا «يىللىق ئالدىن تۆلەش ھەر يىللىق تېرىقچىلىق ئىشلىرى ئۈچۈن قىلىنىدىغان چىقىمدىن ھاسىل بولىدۇ؛ بۇ خىل ئالدىن تۆلەش



ئادام سىمىتنىڭ بىردىنبىر ئىلغارلىقى يۇقىرىدىكى كاتېگورىيىنى ئومۇملاشتۇرغانلىقىدا. ئۇنىڭچە مۇنداق پەرق ئالىلبۇرۇنلا بىر خىل ئالاھىدە شەكىلدىكى كاپىتالغىلا، يەنى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنىنىڭ كاپىتالىغىلا بېرىپ تاقىلىپ قالماي، يەنە ھەربىر خىلدىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغىمۇ بېرىپ تاقىلىدۇ. شۇڭا، ئۆزىدىن مەلۇمكى، دېھقانچىلىقتا ئىگە بولغان يىللىق دەۋرىيلىك ئوبوروت ۋە كۆپ يىللىق دەۋرىيلىك ئوبوروتنىڭ پەرقى دەۋرىيلىك ئوبوروتنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىدىن ئىبارەت بۇ ئومۇمىي پەرققە ئورۇن بېرىدۇ، شۇڭا تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر قېتىملىق دەۋرىيلىك ئوبوروتى ھەمىشە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بىر قېتىمدىن ئارتۇق دەۋرىيلىك ئوبوروتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، مەيلى تۇراقسىز كاپىتالنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروت ۋاقتى بىر يىل بولسۇن، بىر يىلدىن ئارتۇق بولسۇن ياكى بىر يىلغا يەتمىسۇن. مۇنداقتا، سىمىتتە «يىلدىكى ئالدىن تۆلەش» تۇراقسىز كاپىتالغا «ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەش» تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. لېكىن، ئۇنىڭ ئىلغارلىقى كاتېگورىيىنىڭ مۇنداق

دېھقانچىلىق فوندىنى تەشكىل قىلغان ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەشتىن پەرق قىلىش شەرت.» دېيىلگەن. (59 - بەت) — بىر ئەۋلاد كېيىنكى دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى «ئالدىن تۆلەش»نى كۆپ ھاللاردا بىۋاسىتە «كاپىتال» دەپ ئاتايدۇ: «كاپىتال ياكى ئالدىن تۆلەش» دۇپونت دې نېموئۇر «دوختۇر كېنېينىڭ تەلىماتى، ياكى ئۇنىڭ ئىجتىمائىي ئىقتىسادشۇناسلىق پرىنسىپلىرى باياني» (دېئېر، 1 - قىسىم 391 - بەت). بۇنىڭدىن قالسا، لېترون مۇنداق دەپ يازىدۇ: «ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ چىداملىق دەرىجىسى ئوخشاش بولمىغاچقا، بىر دۆلەت ھەر يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا باغلىق بولمىغان خېلى كۆپ بايلىق زاپىسىغا ئىگە بولىدۇ، بۇ زاپاس ئۇزاقتىن بۇيان توپلانغان كاپىتالغا ۋەكىللىك قىلىدۇ، ئۇ ئەسلىي مەھسۇلات بىلەن تۆلىنەتتى، ئۈزلۈكسىز ساقلىناتتى ۋە كۆپىيەتتى.» (دېئېر، 2- قىسىم 928 — 929 - بەت) — تيۇرگو دائىم «ئالدىن تۆلەش» دېگەن سۆزنىڭ ئورنىغا «كاپىتال» دېگەن سۆزنى ئىشلىتەتتى، «زاۋۇت خوجايىنى»نىڭ «ئالدىن تۆلەش»لىرى بىلەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنىنىڭ «ئالدىن تۆلەش»لىرىنى چورت تەڭ قىلىپ كۆرسىتىدۇ. (تيۇرگو «بايلىقنىڭ شەكىللىنىشى ۋە تەقسىماتى توغرىسىدىكى تەكشۈرۈش» 1766-يىل نەشرى)[61]

ئومۇملاشتۇرۇلۇشىدا بولۇپ ، ئۇنىڭ بەرگەن ئىزاھاتى كېيىنكىنىڭ ئىزاھاتىدىن بەكمۇ كېيىن قالغان .

سىمىت دەسلەپتىلا قوپال تەجرىبىچىلىك ئۇسۇلىنى قوللىنىپ ، دەرھال ئېنىقسىز نۇقتىئىنەزەرنى پەيدا قىلىدۇ :

«بىر كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل ئىشلىتىش ئۇسۇلى بولىدۇ، كاپىتالنىڭ ئىگىدارىنى كىرىم ياكى پايدا بىلەن تەمىن ئېتىدۇ.» («دۆلەتنىڭ باياشاتلىقى» 1848 - يىلى ئابېردىن نەشرى، 2 - قىسىم 1 - باب 185 - بەت)

كاپىتال سۇپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەپ ھەمدە كاپىتالنىڭ ئىگىدارىغا قوشۇمچە قىممەت ئېلىپ كېلىش ئارقىلىق قىممەت سېلىش ئۇسۇلىمۇ كاپىتال سېلىنغان تارماقلاردىكىگە ئوخشاش بولمايدۇ ۋە ھەر خىل بولىدۇ . بۇ كاپىتالنى ئوخشاش بولمىغان تارماقلارغا سېلىشقا بولىدىغانلىقى مەسىلىسى . ئەگەر مەسىلە مۇشۇ تەرىزدە ئوتتۇرىغا قويۇلسا ، ئۇنى يەنە ئىلگىرىلەپ ئۇزارتىشقا بولىدۇ . ئۇ مۇنداق بىر مەسىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ : قىممەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۇپىتىدە سېلىنمىغانىكەن ، ئۇ قانداقسىگە ئۆزىنىڭ ئىگىدارلىق قىلغۇچىسى ئالدىدا كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ، ئالايلۇق ، ئۆسۈملۈك كاپىتال ، سودىگەر كاپىتالى قاتارلىقلارنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ ؛ شۇڭا بۇ يەردە ، بىز ھەقىقىي تەھلىل ئوبيېكتىدىن ناھايىتى يىراقلاپ كەتتۇق ، بۇ يەردىكى گەپ شۇنىڭدىنلا ئىبارەتكى ، سەرمايە سېلىنىدىغان ئوخشاش بولمىغان تارماقلارنى تىلغا ئالماي قايرىپ قويۇپ ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئوخشاش بولمىغان ئامىللارغا بۆلۈۋەتكەندە ، بۇ ئامىللارنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتىغا قانداق تەسىر كۆرسىتىدۇ .



ئادام سىمىت سۆزىنى شۇنداق داۋاملاشتۇرىدۇ :

«بىرىنچىدىن، بىر كاپىتالنى تېرىقچىلىق قىلىش، ياساش ۋە ياكى سېتىۋېلىش ئىشلىرىغا ئىشلەتكىلى بولىدۇ، يەنە ئۇنىڭدىن ئېرىشكەن مالنى سېتىۋېتىپ پايدىغا ئېرىشكىلى بولىدۇ.»

بۇ يەردە ، سىمىت بىزگە پەقەت كاپىتالنى دېھقانچىلىق ، ياساش كەسپى ۋە سودىگەرچىلىككە ئىشلەتكىلى بولىدىغانلىقىنىلا ئېيتىدۇ . شۇڭا ، ئۇ سەرمايە سېلىنىدىغان ئوخشاش بولمىغان تارماقلارنى تىلغا ئالىدۇ ھەمدە سودا تارماقلىرىغا ئوخشاش تارماقلارنى ، بۇ تارماقلاردا كاپىتالنىڭ بىۋاستە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلمەيدىغانلىقىنى ، شۇڭا ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىمەيدىغانلىقىنى تىلغا ئالىدۇ . شۇنداق قىلىپ ئۇ دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ پەرقلىرىنى ۋە بۇ پەرقلەرنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتقا كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى شەرھلىگەندە نەقىل كەلتۈرگەن ئاساسلارنى تاشلىۋەتكەن ، ئۇ ھەتتا دەرھال مەسىلىنى سودىگەرنىڭ كاپىتالىنى مىسال كەلتۈرۈپ چۈشەندۈرىدۇ . گەرچە بۇ يەردىكى گەپ **ئىشلەپچىقىرىش** كاپىتالىنىڭ مەھسۇلاتنىڭ شەكىللىنىش جەريانى ۋە قىممەتنىڭ شەكىللىنىش جەريانىدىكى پەرقلەر بولسىمۇ ، دېمەك مۇنداق پەرقنىڭ ئۆزى يەنە كاپىتالنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىكى پەرقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ .

ئۇ يەنە شۇنداق دەيدۇ :

«مۇنداق ئىشلىتىلگەن كاپىتال يەنىلا ئۇنىڭ ئىگىدارىنىڭ قولىدا توختىغاندا ياكى

ئەسلىي ھالىتىنى ساقلاپ قالغاندا، ئۆزىنىڭ ئىگىدارىنى كىرىم ياكى پايدا بىلەن تەمىن ئەتمەيدۇ.»

مۇنداق ئىشلىتىلگەن كاپىتال؛ بىراق، سىمىت ئېيتقان دېھقانچىلىقتا، سانائەتكە سېلىنغان كاپىتال ھەممە ئۇ بىزگە كېيىنكى چاغلاردا دەپ بەرگەن مۇنداق سېلىنىدىغان كاپىتال تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال دەپ ئايرىلىدۇ؛ شۇڭا، مۇنداق ئۇسۇل بىلەن كاپىتال سالغاندا ھەم كاپىتالنى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرمايدۇ، تۇراقسىز كاپىتالغىمۇ ئايلاندۇرمايدۇ.

ياكى ئۇنىڭ دېمەكچى بولغىنى شۇكى، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ھەم بۇنداق تاۋارنى سېتىۋېتىپ پايدىغا ئېرىشكىلى بولىدىغان كاپىتال تاۋارغا ئايلانغاندىن كېيىن، ئۇنى (تاۋارنى) چوقۇم سېتىۋېتىش كېرەك ھەممە سېتىۋېتىپ، بىرىنچىدىن، سانائەتچى ئىگىدارلىق قىلىشنى سېتىۋالغۇچى ئىگىدارلىق قىلىشقا ئۆزگەرتىش كېرەك، ئىككىنچىدىن، ئۇنىڭ تاۋارنىڭ ناتۇرال شەكلى بولۇشىنى ئۇنىڭ پۇل شەكلىگە ئۆزگەرتىش كېرەك، شۇڭا، ئەگەر ئۇ يەنىلا ئۆزىنىڭ ئىگىدارىنىڭ قولىدا تۇرۇپ قالسا ياكى — ئۇنىڭغا نىسبەتەن — ئەسلىي ھالىتىنى ساقلاپ قالسا، ئۇ ئۆزىنىڭ ئىگىدارىغا قىلچە ئەسقاتامدۇ؟ لېكىن، مۇنداقتا مەسىلە شۇنىڭدىنلا ئىبارەت بولىدۇكى، ئوخشاش كاپىتالنىڭ قىممىتى بۇرۇن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدە بولۇپ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مەنسۇپ بولۇش شەكلى بىلەن فۇنكسىيە ئۆتىگەن بولسا، ئەمدىلىكتە تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى شەكلىدىن ئىبارەت، ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ بولغان شەكىل بىلەن فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. شۇڭا، ئۇلار ئاللىبۇرۇنلا تۇراقلىق كاپىتال بولۇشتىن قالغان، تۇراقسىز



كاپىتال بولۇشتىنمۇ قالغان. بۇ يەردە دېيىلگەنلەر ھەم خام ئەشيا ۋە ماتېرىياللارغا، يەنى تۇراقسىز كاپىتال كىرگۈزۈلىدىغان قىممەت ئامىللىرىغا باب كېلىدۇ، ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ سەرپىياتى، يەنى تۇراقلىق كاپىتال كىرگۈزۈلىدىغان قىممەت ئامىللىرىغىمۇ باب كېلىدۇ. شۇڭا، بىز تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنى شەرھلەش جەھەتتە ئالغا ئىلگىرىلىيەلمىدۇق.

ئۇ يەنە شۇنداق دەيدۇ:

«سودىگەرنىڭ مېلى سېتىلىپ پۇلغا ئىگە بولۇشتىن ئىلگىرى، ئۇ سودىگەرنى كىرىم ياكى پايدا بىلەن تەمىن ئەتمەيدۇ؛ پۇلمۇ مالغا ئالماشتۇرۇشتىن بۇرۇن شۇنداق بولىدۇ. ئۇنىڭ (سودىگەرنىڭ) كاپىتالى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە بىر خىل فورماتسىيىدە ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ، يەنە بىر خىل فورماتسىيىدە ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كەلگەندە ھەممە مۇنداق ئوبوروت ياكى داۋاملىق ئالماشتۇرۇش ئارقىلىقلا، ئاندىن ئۇنى پايدا بىلەن تەمىن ئېتەلەيدۇ. شۇڭا، مۇنداق كاپىتال ئىنتايىن مۇۋاپىق ھالدا تۇراقسىز كاپىتال دەپ ئاتالغان.»

ئادام سىمىت بۇ يەردە تۇراقسىز كاپىتال دەپ مۇئەييەنلەشتۈرگەن نەرسە مەن **ئوبوروت كاپىتالى** دەپ ئاتىغان نەرسىدۇر. مۇنداق كاپىتال ئوبوروت جەريانىنىڭ شەكلىدە، يەنى ئالماشتۇرۇش (ماددىنىڭ ئالمىشىشى ۋە ئىگىدارنىڭ ئالمىشىشى) ۋاستە قىلىنغان شەكلىدىن ئۆزگەرگەن شەكلىدە بولىدۇ، شۇڭا تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى شەكلىدە بولىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مەنسۇپ بولغان شەكلى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ شەكلى بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ. بۇ سانائەت كاپىتالىستىنىڭ ئۆزىنىڭ كاپىتالىنى ئىككى خىل ئالاھىدە تۈرگە ئايرىغانلىقى ئەمەس، بەلكى ئوخشاش بولغان ئالدىن

تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆز تۇرمۇش جەريانىدىكى ئايلانمىدا ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە، قايتىدىن تەرتىپ بويىچە قوللىنىلغان ياكى تاشلىۋېتىلگەن ئوخشاش بولمىغان شەكلى. ئادام سمىت بۇ نۇقتىنى تۆۋەندىكى مۇنداق پەرقلەر بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن، ——دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىغا قارىغاندا، بۇ غايەت زور چېكىنىش، —— بۇ شەكىل پەرقلەر كاپىتال قىممىتى **ئىشلەپچىقىرىش** كاپىتالى شەكلىدە تۇرغاندا، كاپىتال قىممىتىنىڭ ئوبوروتىدا كاپىتال قىممىتى تەرتىپ بويىچە تۇرلۇك شەكىلدىكى ئايلانمىدىن ئۆتكەندە بارلىققا كېلىدۇ ھەمدە دەل ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئامىللىرى ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇل بىلەن قىممەتنىڭ شەكىللىنىش جەريانىغا كىرىشى، ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇل بىلەن قىممەتنى مەھسۇلاتقا يۆتكىشى نەتىجىسىدە بارلىققا كېلىدۇ. بىز كېيىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن ئوبوروت ساھەسىدە تۇرغان كاپىتال (تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى)نى تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىشنىڭ قانداق ئاقىۋەت پەيدا قىلىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. تۇراقلىق كاپىتالغا ئالدىن سېلىنغان كاپىتال قىممەت تۇراقسىز كاپىتالغا سېلىنغان كاپىتال قىممەتكە ئوخشاش، مەھسۇلات ئارقىلىق ئوبوروت بولىدۇ، تاۋار كاپىتالىنىڭ ئوبوروتى ئارقىلىق پۇلغا ئايلىنىدۇ. پەرق پەقەت مۇنداق پاكىتتا كۆرۈلىدۇ: تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىممىتى قىسمەن - قىسمەن ھالدا ئوبوروت بولىدۇ. شۇڭا ئۇنى قىسمەن - قىسمەن ھالدا قىسقا ياكى ئۇزاق ۋاقىت ئىچىدە تولۇقلاشقا، ناتۇرال شەكىلدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا توغرا كېلىدۇ.

ئادام سمىت بۇ يەردە ئېيتقان تۇراقسىز كاپىتال ئوبوروت كاپىتالدىنلا، ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ بولغان شەكىلدە



تۇرۇۋاتقان كاپىتال قىممەت (تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى) تىنلا ئىبارەت، بۇ ئۇ (ئادام سمىت) ئىنتايىن نائۇستىلىق بىلەن تاللىغان مىسال تەرىپىدىن ئىسپاتلانغان. ئۇ تاللىغان مىسال ھەرگىز ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مەنسۇپ ئەمەس، بەلكى پەقەت ئوبوروت ساھەسىدىلا توختاپ قالغان، پەقەت تۇراقسىز كاپىتالدىنلا تەركىب تاپقان كاپىتال، يەنى سودىگەرنىڭ كاپىتالى.

زادى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەيدىغان كاپىتالنى مىسالغا ئېلىپ باشلاش نېمە دېگەن بىمەنىلىك! بۇنى ئۇنىڭ سۆزى دەرھال ئىنزاھلايدۇ.

«بىر سودىگەرنىڭ كاپىتالى تامامەن تۇراقسىز كاپىتالدۇر.»

لېكىن، تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پەرقى خۇددى ئۇ كېيىن بىزگە دەپ بەرگەندەك، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ماھىيەتلىك پەرقتىن پەيدا بولغان پەرقتۇر. ئادام سمىتنىڭ كاللىسىنىڭ بىر تەرىپىدە دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى ئېيتقان پەرق، يەنە بىر تەرىپىدە كاپىتال قىممەت ئۆزىنىڭ ئايلانمىسىدا بېسىپ ئۆتكەن شەكىلنىڭ پەرقى بار. بۇ ئىككىسى قالايمىقان ھالدا ئارىلىشىپ كەتكەن.

لېكىن، پۇل ۋە تاۋار شەكلىنىڭ ئالمىشىشى، قىممەتنىڭ بۇ ئىككى شەكىلنىڭ بىرىدىن يەنە بىرىگە نوقۇل ھالدا ئايلىنىشى قانداقمۇ پايدا كەلتۈرۈپ چىقارسۇن! بۇنداق بولۇشنى تەسەۋۋۇر قىلىش مۇمكىن ئەمەس. بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلاشمۇ ھەرگىز مۇمكىن ئەمەس، چۈنكى ئۇ بۇ يەردە پەقەت ئوبوروت ساھەسىدە ھەرىكەت قىلىۋاتقان سودىگەرنىڭ كاپىتالى بىلەنلا باشلىنىدۇ. بىز كېيىن

بۇ نۇقتا توغرىسىدا يەنە توختىلىمىز ؛ بىز ئاۋۋال ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتال توغرىسىدا نېمىلەرنى دېگەنلىكىنى ئاڭلاپ باقايلى :

«ئىككىنچىدىن، ئۇنى (كاپىتالنى) تۇپراقنى ياخشىلاشقا ئىشلەتكىلى، ئەسقاتىدىغان ماشىنا ۋە ئەمگەك قوراللى سېتىۋېلىشقا ئىشلەتكىلى بولىدۇ ياكى شۇ خىلدىكى نەرسىلەرنى سېتىۋېلىشقا ئىشلەتكىلى بولىدۇ، بۇ نەرسىلەرنىڭ ئىگىدارىنى ئالماشتۇرۇش ياكى ئۇلارنى ئىلگىرىلەپ ئوبوروت قىلىش ھاجەتسىز، شۇنداق بولسىمۇ كىرىم ۋە پايدا بېرىدۇ. شۇڭا، بۇنداق كاپىتالنى ئىنتايىن مۇۋاپىق ھالدا تۇراقلىق كاپىتال دەپ ئاتاشقا بولىدۇ. كەسىپ ئوخشاش بولمىغاچقا، ئۇلارغا ئىشلىتىلگەن تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتمۇ ئىنتايىن ئوخشاش بولمايدۇ ... ھەر خىل قول سانائەت خوجايىنى ياكى زاۋۇت خوجايىنىنىڭ كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنى ئۇنىڭ ئەمگەك قوراللىرىغا مۇقىملاشتۇرۇش كېرەك. لېكىن بۇ بىر قىسىم كاپىتال بەزى كەسىپلەردە ناھايىتى ئاز بولىدۇ، يەنە بەزى كەسىپلەردە ناھايىتى كۆپ بولىدۇ ... لېكىن، بارلىق مۇنداق قول سانائەت خوجايىنلىرى (مەسىلەن، تىككۈچىلىك كارخانىلىرى خوجايىنلىرى، موزدۇزلۇق كارخانىلىرى خوجايىنلىرى، توقۇمىچىلىق كارخانىلىرى خوجايىنلىرى)نىڭ كاپىتالىنىڭ تېخىمۇ كۆپ قىسمى، يا ئۇلارنىڭ ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى قىلىنىدۇ، يا ئۇلارنىڭ خام ئەشيالىرىنىڭ باھاسى قىلىنىپ ئوبوروت قىلىنىدۇ ھەمدە تەييار مەھسۇلاتنىڭ باھاسىدىن تولۇقلىنىدۇ ھەمدە پايدىغا ئېرىشكىلى بولىدۇ.»

ئۇ پايدىنىڭ مەنبەسىگە بەرگەن بالىلارچە تەبىرنى تىلغا ئالماي بىر ياققا قايرىپ قويساق ، ئاجىزلىق ۋە قالايمىقانچىلىق دەرھال تۆۋەندىكى نۇقتىدا ئاشكارا بولىدۇ : مەسىلەن ، بىر ماشىنىسازلىق زاۋۇتىنىڭ خوجايىنىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ماشىنا مەھسۇلاتتۇر ، ئۇ تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنىدۇ ، شۇڭا ، ئادام سىمىتنىڭ سۆزى بىلەن ئېيتقاندا :

«سېتىۋېتىلىدۇ، ئىگىدارلىق قىلغۇچى ئالماشتۇرۇلىدۇ، تېخىمۇ ئىلگىرىلەپ ئوبوروت



قىلىنىدۇ.»

شۇڭا ، ئۇنىڭ تەبىرى بويىچە بولغاندا ، ماشىنا تۇراقلىق كاپىتال ئەمەس ، بەلكى تۇراقسىز كاپىتالدەك قىلىدۇ . مۇنداق قالايمىقانچىلىق يەنىلا سىمىتنىڭ تۆۋەندىكى ئىككى خىل پەرقنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنلىكىدە پەيدا بولىدۇ : بىر خىلى ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئامىللىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئوبوروت ئۇسۇلىدىن پەيدا بولغان تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقى ، يەنە بىر خىلى ئوخشاش بىر كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەندە ، ئوبوروت ساھەسىدە ئوبوروت كاپىتالى (يەنى تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى ) سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەندە بېسىپ ئۆتكەن شەكىل پەرقى . شۇڭا ، ئادام سىمىتنىڭ قارىشىچە ، ئوخشاش نەرسىلەر ئۆزلىرىنىڭ كاپىتال تۇرمۇشى جەريانىدا تۇرغان ئورنى بويىچە ھەم تۇراقلىق كاپىتال (يەنى ، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىللىرى ) سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ، ھەم يەنە تاۋار كاپىتالى «تۇراقسىز» كاپىتال (يەنى ، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن ئايرىلىپ ، ئوبوروت ساھەسىگە كىرگەن مەھسۇلات ) سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ .

لېكىن ، ئادام سىمىت ئۆزىنىڭ كاپىتالنى پەرقلەندۇرۇشتىكى بارلىق ئاساسىنى بىراقلا ئۆزگەرتكەن ، بۇ ئالدىنقى بىرقانچە قۇردا ، ھەممە تەتقىقاتنى باشلىغان چاغدا دېگەن سۆزلىرى بىلەن زىددىيەتلىك ، بولۇپمۇ تۆۋەندىكىدەك قاراشلار بىلەن زىددىيەتلىك :

«بىر كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئىككى خىل ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى بولىدۇ، ھەر

ئىككىلىسى ئۆزىگە ئىگىدارلىق قىلغۇچىغا كىرىم ۋە پايدا بېرىدۇ.»

دېمەك، تۇراقسىز كاپىتال ياكى تۇراقلىق كاپىتال سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. شۇڭا، مۇشۇ گەپچە بولغاندا، بۇ يەردە ئۆزئارا مۇستەقىل بولغان، ئوخشاش بولمىغان كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى، مەسىلەن، كاپىتالنى سانائەتكە ياكى دېھقانچىلىققا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. — لېكىن ئۇ يەنە شۇنداق دەيدۇ:

«كەسىپلەر ئوخشاش بولمىغاچقا، ئۇلارغا ئىشلىتىلگەن تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ نىسبىتىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ.»

ئەمدى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتال ئوخشاش بولمىغان مۇستەقىل سەرمايە بولۇشتىن قېلىپ، ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمى بولۇپ قالدى، كاپىتالنىڭ بۇ ئوخشاش بولمىغان قىسىملىرى سەرمايە سېلىنىدىغان ئوخشاش بولمىغان تارماقلاردا، بۇ كاپىتالنىڭ ئومۇمىي قىممىتىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئۈلۈشىنى شەكىللەندۈرىدىغان بولدى. شۇڭا، مۇنداق پەرق **ئىشلەپچىقىرىش** كاپىتالىنىڭ ئۆزىنىڭ مۇۋاپىق هالدا بۆلۈپ تاشلىنىشى ئارقىسىدا بارلىققا كېلىدۇ. شۇڭا، پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغىلا ئۇيغۇن كېلىدۇ. لېكىن، سودا كاپىتالى پەقەت تۇراقسىز كاپىتال سۈپىتىدىلا تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ دەيدىغان گەپلەر يەنە بۇ نۇقتا بىلەن قارىمۇقارشىدۇر، چۈنكى ئادام سمىتنىڭ ئۆزى شۇنداق دېگەن:



«بىر سودىگەرنىڭ كاپىتالى تامامەن تۇراقسىز كاپىتالدۇر.»

ئەمەلىيەتتە، مۇنداق كاپىتال پەقەت ئوبوروت ساھەسىدىلا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتال ھەمدە بۇنداق كاپىتال سۈپىتىدە ھەممىشە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قوشۇپ كىرگۈزۈلگەن كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ، دەل مۇشۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز قىسمى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق قىسمى بىلەن قارىمۇقارشى بولالمايدۇ.

سمىت كەلتۈرگەن مىسالدا «ئەمگەك قورالى»نى تۇراقلىق كاپىتالغا مۇئەييەنلەشتۈرگەن، ئىش ھەققى ۋە خام ئەشيا (جۇملىدىن، قوشۇمچە ماتېرىيال)غا سېلىنغان كاپىتالنى تۇراقسىز كاپىتالغا مۇئەييەنلەشتۈرگەن (تەييار مەھسۇلاتنىڭ باھاسى تولۇقلىنىدۇ ھەم پايدىغا ئېرىشىدۇ).

شۇڭا، ئۇنىڭ چىقىش نۇقتىسى ئالدى بىلەن ئەمگەك جەريانىنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمى: بىر جەھەتتىن ئەمگەك كۈچى (ئەمگەك) ۋە خام ئەشيا، يەنە بىر جەھەتتىن، ئەمگەك قورالىدۇر. لېكىن بۇلار كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى. چۈنكى كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان بىر قىممەت مىقدارىنى ئۇلارغا سەرپ قىلىنىۋېتىدۇ. مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتالنىڭ ماددىي ئاملى، مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئۇسۇلى. نېمە ئۈچۈن بۇ بىر قىسىم كاپىتال تۇراقلىق دەپ ئاتىلىدۇ؟ چۈنكى

«كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى ئەمگەك قوراللىرىغا مۇقىملاشتۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ.»

لېكىن، يەنە بىر قىسمىمۇ ئىش ھەققى ۋە خام ئەشياغا مۇقىملاشتۇرۇلىدۇ. ۋەھالەنكى ماشىنا بىلەن

«ئەمگەك قوراللىرى ... شۇ خىلدىكى نەرسىلەر ... ئىگىدارنى ئالماشتۇرمايلا ۋە ئىلگىرىلەپ ئوبوروت قىلمايلا، كىرىم ۋە پايدا بېرىدۇ. شۇڭا، مۇنداق كاپىتال ئىنتايىن مۇۋاپىق ھالدا تۇراقلىق كاپىتال دەپ ئاتىلىدۇ.»

كانچىلىقنى مىسالغا ئالساق، كانچىلىقتا تامامەن خام ئەشيا كەتمەيدۇ، چۈنكى ئەمگەك ئوبيېكتى، مەسىلەن، مىس ئەمگەك ئارقىلىقلا ئاندىن ئۆزلەشتۈرگىلى بولىدىغان تەبىئەت مەھسۇلى. پەقەت ئۆزلەشتۈرۈشكىلا بولىدىغان مۇنداق مىس، مەشغۇلات جەريانىدىكى مۇنداق مەھسۇلات، كېيىن ئاندىن تاۋار ياكى تاۋار كاپىتالى سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنىدۇ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئامىلى بولمايدۇ. ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى قىممىتىنىڭ ھېچقانداق بىر قىسمى بۇنداق مىسقا سىڭىنمىغان بولىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى باشقا ئامىللار، ئەمگەك كۈچلىرى ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار (مەسىلەن، كۆمۈر، سۇ قاتارلىقلار)مۇ ئوخشاشلا ماددىي جەھەتتە مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلمەيدۇ. كۆمۈر تامامەن سەرپ بولۇپ كېتىدۇ، پەقەت ئۇنىڭ قىممىتىلا مەھسۇلاتقا كىرىدۇ، خۇددى ماشىنا ۋەھاكازالارنىڭ بىر قىسىم قىممىتىلا مەھسۇلاتقا كىرگەنگە ئوخشاش. ئاخىرىدا، ئىشچى، خۇددى ماشىنىغا ئوخشاش، يەنىلا مەھسۇلات مىسنىڭ سىرتىدا مۇستەقىل تۇرىدۇ. پەقەت ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق ئىشلەپچىقارغان قىممەتلا ئەمدى مىس قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولىدۇ. شۇڭا بۇ مىسالدا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ھەرقانداق تەركىبىي قىسمى قولغا



ئۆتمىگەن («ئىگىدارى ئالماشمىغان») ياكى ئىلگىرىلىگەن ھالدا ئوبوروت قىلىنمىغان، چۈنكى ئۇلارنىڭ ھەممىسى ماددىي جەھەتتىن مەھسۇلاتقا كىرمىگەن. شۇڭا، بۇ يەردە يەنە قانداق تۇراقسىز كاپىتال بولىدۇ؟ ئادام سمىتنىڭ ئۆزىنىڭ تەبىرى بويىچە بولغاندا، كانچىلىقتا ئىشلىتىلگەن بارلىق كاپىتال پەقەت تۇراقلىق كاپىتالدىنلا تەركىب تاپقان بولىدۇ.

ئەكسىچە، بىز باشقا بىر سانائەتنى (كەسىپنى) مىسالغا ئالىمىز. بۇ سانائەت خام ئەشيا ئىشلىتىدۇ، خام ئەشيا مەھسۇلاتنىڭ گەۋدىسىنى شەكىللەندۈرىدۇ، يەنە قوشۇمچە ماتېرىيال ئىشلىتىلىدۇ، بىراق ئۇ كۆيگەن كۆمۈرگە ئوخشاش قىممەت جەھەتتىنلا مەھسۇلاتقا كىرمەي، جىسىم جەھەتتىن مەھسۇلاتقا كىرىدۇ. مەھسۇلاتنى تەشكىل قىلغان خام ئەشيا، مەسىلەن، پاختا يىپنى تەشكىل قىلىدىغان پاختا مەھسۇلات بولغان يىپ بىلەن بىللە قولدىن - قولغا ئۆتىدۇ ھەمدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئىستېمال جەريانىغا كىرىدۇ. لېكىن پاختا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئامىلى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەندىلا، ئىگىدارلىق قىلغۇچى ئۇنى سېتىۋەتمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭغا ئىش قوشۇپ، ئۇنى يىپ قىلىپ ئىگىرىدۇ. ئۇ پاختىنى قولىدىن چىقىرىۋەتمەيدۇ ياكى سمىتنىڭ ئىنتايىن خاتا ھەم يۈزە سۆزى بويىچە بولغاندا، ئۇ «سېتىۋېتىش، ئىگىدارنى ئالماشتۇرۇش ياكى ئوبوروت قىلىش ئارقىلىق» ھېچقانداق پايدا ئالمايدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ ماتېرىيالىنى ئوبوروتقا قاتناشتۇرمايدۇ، خۇددى ئۆزىنىڭ ماشىنىسىنى ئوبوروتقا قاتناشتۇرمىغانغا ئوخشاش. بۇ ماتېرىياللار ئېگىرىش ماشىنىسى، زاۋۇت ئۆيلىرىگە ئوخشاش تامامەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملاشتۇرۇلىدۇ. دەرۋەقە، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنىمۇ ئۈزلۈكسىز

رەۋىشتە كۆمۈر ، پاختا قاتارلىقلارغا مۇقىملاشتۇرۇش كېرەك ، خۇددى ئەمگەك ۋاستىلىرى شەكلىگە مۇقىملاشتۇرغانغا ئوخشاش . پەرق شۇ يەردىكى : مەسىلەن ، ھەپتىلىك پاختا يىپ ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان پاختا ، كۆمۈر قاتارلىقلار ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ھەپتىلىك مەھسۇلاتنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانىدا تامامەن سەرپ بولۇپ كېتىدۇ ، شۇڭا ئۇلارنىڭ ئورنىنى يېڭى پاختا ، كۆمۈر قاتارلىقلار بىلەن تولۇقلاشقا توغرا كېلىدۇ ؛ دېمەك ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ ئامىللىرى ، گەرچە ھەممىشە ئوخشاش خىلدا بولسىمۇ ، لېكىن ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئوخشاش خىلدىكى يېڭى نەرسىدىن ھاسىل بولۇشى كېرەك ، ھالبۇكى بىر ئېگىرىش ماشىنىسى ، بىر زاۋۇت بىناسى نۇرغۇن ھەپتىلىك ئىشلەپچىقىرىشتا رولىنى داۋاملىق جارى قىلدۇرىدۇ . ئۇنى ئوخشاش خىلدىكى يېڭى نەرسە بىلەن ئالماشتۇرۇش ھاجەتسىز . ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئامىلى ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بارلىق تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە ، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملىشىدۇ ، چۈنكى ئۇلار بولمىسا ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى داۋاملاشتۇرغىلى بولمايدۇ . ۋەھالەنكى ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بارلىق ئامىلى مەيلى تۇراقلىق بولسۇن ياكى تۇراقسىز بولسۇن ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە ئوخشاشلا تۇراقسىز كاپىتال ، يەنى تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ .

ئەمگەك كۈچىمۇ شۇنداق . ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئەمگەك كۈچىگە مۇقىملاشتۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ . مەيلى قانداق جايدا بولسۇن ، بىر خىل بەزى ئەمگەك كۈچلىرى بىر خىل بەزى ماشىنىلارغا ئوخشاش ، بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىتتا بىر كاپىتالىست تەرىپىدىن ئىشلىتىلىدۇ . بۇ يەردە



ئەمگەك كۈچى بىلەن ماشىنىنىڭ پەرقى ماشىنىنىڭ بىر قېتىمدىلا تامامەن سېتىۋېلىنغانلىقىدا ئەمەس (مۇددەتكە بۆلۈپ تۆلىگەندىمۇ ئەھۋال بۇنداق بولمايدۇ) ، ئىشچىنى بىر قېتىمدىلا سېتىۋالغىلى بولمايدۇ ، بەلكى ئىشچى سەرپ قىلغان ئەمگەك تامامەن مەھسۇلات قىممىتىگە كىرگەندە ، ماشىنىنىڭ قىممىتى بىر - بىرلەپ مەھسۇلات قىممىتىگە كىرىدۇ .

سىمىت تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتالنى ئىزاھلىغاندا ، ئوخشاش بولمىغان مۇئەييەنلىكنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن :

«مۇنداق ئىشلىتىلگەن كاپىتال يەنىلا ئۆزىنىڭ ئىگىدارىنىڭ قولىدا ساقلانغان ياكى ئەسلىي ھالىتىنى ساقلىغان چاغدا، ئۆزىنىڭ ئىگىدارىغا كىرىم ياكى پايدا بەرمەيدۇ.»

ئۇ مەھسۇلات ، يەنى تاۋار كاپىتالى ئوبوروت ساھەسىدە بېسىپ ئۆتكەن ، تاۋارنىڭ قولدىن - قولغا ئۆتۈشىدە ۋاستىچىلىك رولىنى ئوينايدىغان نوقۇل شەكىلدىكى تاۋارنىڭ فورماتسىيە ئۆزگىرىشىنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئامىلى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بېسىپ ئۆتكەن ، ماددىي جەھەتتىكى فورماتسىيە ئۆزگىرىشى بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويىدۇ . بۇ يەردە ئۇ ئاق - قارىنى ئايرىماستىنلا ، تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى بىلەن پۇلنىڭ تاۋارغا ئايلىنىشىنى ، يەنى سېتىش بىلەن ئېلىشنى ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ مەھسۇلاتقا ئايلىنىشىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن . ئۇ تۇراقسىز كاپىتال توغرىسىدا كەلتۈرگەن مىسال تاۋاردىن پۇلغا ئايلانغان ۋە پۇلدىن تاۋارغا ئايلانغان سودىگەر كاپىتالىنى ، تاۋارنىڭ ئوبوروتىغا مەنسۇپ بولغان شەكىلنىڭ W — G — W غا ئۆزگىرىشىنى كۆرسىتىدۇ .

لېكىن ، ئوبوروت داۋامىدىكى مۇنداق شەكىل ئۆزگىرىشى فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان سانائەت كاپىتالىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، مۇنداق ئەھمىيەتكە ئىگە : يەنە پۇلدىن ئايلانغان تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى (ئەمگەك ۋاسىتىسى ۋە ئەمگەك كۈچى ) دۇر ، شۇڭا مۇنداق شەكىل ئۆزگىرىشى سانائەت كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنىڭ ئىزچىللىقىغا نىسبەتەن ۋاسىتىچىلىك رولىنى ئويناپ ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۇدا داۋاملىشىدىغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ، يەنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئايلاندۇرىدۇ . مۇنداق پۈتكۈل شەكىل ئۆزگىرىشى **ئوبوروت** داۋامىدا يۈز بېرىدۇ ؛ دەل مۇشۇنداق شەكىل ئۆزگىرىشىنىڭ ۋاسىتىچىلىك رولى تاۋارنى ، ئەمەلىيەتتە بىر ئادەمنىڭ قولىدىن يەنە بىر ئادەمنىڭ قولىغا ئۆتكۈزىدۇ . ئەكسىچە ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بېسىپ ئۆتكەن شەكىل ئۆزگىرىشى **ئەمگەك جەريانىدىكى** شەكىل ئۆزگىرىشىگە مەنسۇپ ، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ ئالدىن كۆزلەنگەن مەھسۇلاتقا ئايلىنىشى ئۈچۈن زۆرۈردۇر . ئادام سىمىت مۇنداق پاكىتتا توختاپ قالغان : بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى (ھەقىقىي ئەمگەك ۋاسىتىلىرى )نىڭ ئەمگەك جەريانىدا رول ئوينىشى (ئۇنىڭ خاتا سۆزى بويىچە ئېيتقاندا ، «ئۆزلىرىنىڭ ئىگىدارىغا پايدا بېرىدۇ » ) ئۇلارنىڭ ناتۇرال فورماتسىيىسىنى ئۆزگەرتمەي ، پەقەت تەدرىجىي ھالدا سەرپ بولىدۇ ، ئەمما يەنە بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى (ماتېرىياللار ) ئۆزگىرىش ياسايدۇ ، بەلكى دەل مۇشۇنداق ئۆزگىرىش ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسى بولۇش بۇرچىنى ئادا قىلىدۇ . لېكىن ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇرلۇك ئامىلىنىڭ ئەمگەك جەريانىدىكى ئوخشاش بولمىغان رولى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن



تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنىڭ ئۆزى ئەمەس ، بەلكى چىقىش نۇقتىسىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ ، بۇ نۇقتىنى تۆۋەندىكى پاكىتلاردىن كۆرۈپ ئۆتتۇق : بۇنداق ئوخشاش بولمىغان تەسىر ئوخشاشلا بارلىق ئىشلەپچىرىش ئۇسۇللىرىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . مەيلى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بولسۇن ياكى غەيرىي كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بولسۇن ، ھالبۇكى بۇنداق ئوخشاش بولمىغان ماددىي تەسىر بىلەن بىردەك بولغىنى **قىممەتنىڭ** مەھسۇلاتقا **يۆتكىلىشى** ، قىممەتنىڭ مۇنداق يۆتكىلىشى بىلەن بىردەك بولغىنى يەنە مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق تولۇقلانغان قىممەت ؛ ۋەھالەنكى ، پەقەت مۇشۇ نۇقتىدىلا ئاندىن بۇ يەردە دېيىلگەن پەرق شەكىللىنىدۇ . شۇڭا ، كاپىتالنىڭ تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلىنىشى ، ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاسىتىلىرىگە مۇقىملاشقانلىقىدىن ئەمەس ، بەلكى ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى ئەمگەك ۋاسىتىلىرىگە سىڭىنغانلىقىدىن بولىدۇ ، يەنە بىر قىسمى مەھسۇلاتنىڭ قىممەت تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە ئوبوروت بولغاندا ، يەنىلا ئەمگەك ۋاسىتىلىرىگە مۇقىملىشىدۇ .

«ئەگەر ئۇ (كاپىتال ) كەلگۈسى پايدىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئىشلىتىلسە، ئۇنداقتا بۇنداق پايدىغا ئېرىشىش ئۈچۈن، ئۇ (ئىگىدارى) يا ئۇنى ساقلاپ قېلىشى كېرەك، يا ئۇنىڭدىن ۋاز كېچىشى كېرەك. ئالدىنقى بىر سورۇندا، ئۇ تۇراقلىق كاپىتال؛ كېيىنكى سورۇندا، ئۇ تۇراقسىز كاپىتال بولىدۇ.» (189 -بەت)

بۇ يەردە ، ئالدى بىلەن كىشىنىڭ دىققىتىنى تارتىدىغىنى ، پايدا توغرىسىدىكى قوپال تەجرىبىچىلىك ئىدىيىسىدۇر ، مۇنداق ئىدىيە ئادەتتىكى كاپىتالىستنىڭ قاراشلىرىدىن ئېلىپ كېلىنگەن بولۇپ ، ئادام سىمىتنىڭ ئۆزىنىڭ خېلى چوڭقۇر بولغان ئىچكى

چۈشەنچىلىرى بىلەن تامامەن زىددىيەتلىكتۇر. مەھسۇلاتنىڭ باھاسى ئىچىدە ماتېرىيالنىڭ باھاسى ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسىنىڭ ئورنى تولۇقلىنىپ قالماي، بەلكى ئەمگەك قوراللىرىنىڭ ئۇپراش ئارقىلىق مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن ئاشۇ قىممىتىنىڭ ئورنىمۇ تولۇقلىنىدۇ. بۇنداق تولۇقلىنىش مەيلى قانداق بولسۇن، پايدىنىڭ مەنبەسى بولالمايدۇ. مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ ئورنى مەيلى مەھسۇلاتلارنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق تامامەن بىر قېتىمدىلا تولۇقلانسۇن ياكى مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق بىر - بىرلەپ، تەدرىجىي ھالدا تولۇقلانسۇن، ئۆزگىرىدىغىنى تولۇقلاش ئۇسۇلى ۋە ۋاقتىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ؛ لېكىن، مەيلى قانداق بولسۇن، بۇ ئىككى خىل ئەھۋالنىڭ ئورتاق نۇقتىسى —— قىممەتنىڭ تولۇقلىنىشى — قوشۇمچە قىممەت يارىتىشقا ئايلىنىدۇ. بۇ يەردىكى ئاساس ئادەتكە ئايلىنىپ قالغان مۇنداق بىر ئىدىيە: چۈنكى قوشۇمچە قىممەت مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى، مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروت بولۇشى ئارقىلىق ۋۇجۇدقا چىقىدۇ، شۇڭا ئۇمۇ سېتىشتىن، ئوبوروت قىلىشتىن بارلىققا كېلىدۇ. ئەمەلىيەتتە، بۇ يەردە دېيىلگەن پايدا ئېلىشنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇلى، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئامىللىرىغىلا كۆرسىتىدىغان ئوخشاش بولمىغان تەسىرىنىڭ خاتا ھالدىكى ئىپادىلىنىشى، يەنى ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئاملى سۈپىتىدە ئەمگەك داۋامىدا كۆرسىتىدىغان ئوخشاش بولمىغان تەسىرىنىڭ خاتا ھالدا ئىپادىلىنىشىدىنلا ئىبارەت. ئاخىرىدا، بۇنداق پەرق ئەمگەك جەريانى ياكى قىممەت ئېشىش جەريانىدىن ئەمەس، كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسىدىن كېلىپ چىققان بولماستىن، بەلكى پەقەت يەككە كاپىتالىستقا نىسبەتەن



سۇبيېكتىپ جەھەتتىلا ئەھمىيەتكە ئىگە، يەككە كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بۇ شەكىلدە ئەسقاتىدۇ، يەنە بىر قىسمى ئۇ شەكىلدە ئەسقاتىدۇ، دەپ قارالغانلىقتىن كېلىپ چىققان.

ئەكسىچە، كېنېي بۇ پەرقلەرنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە ئۇنىڭ مۇقەررەرلىكىدىن تاپقان. جەرياننى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، يىللىق ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنى ھەر يىلى يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىدىن تامامەن تولۇقلاش كېرەك. ئەكسىچە، ئاساسىي سەرمايىنىڭ قىممىتى بىر - بىرلەپ تولۇقلىنىدۇ، شۇڭا نۇرغۇن يىللاردا، مەسىلەن، ئون يىلدا ئاندىن تولۇقلىنىدۇ. دېمەك تامامەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ (ئوخشاش بىر خىلدىكى يېڭى بۇيۇمغا ئالمىشىدۇ). كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئا• سمىت كېنېيدىن كۆپ ئارقىدا قالغان.

شۇڭا، ئا• سمىتنىڭ تۇراقلىق كاپىتال توغرىسىدىكى تەبىرىدە پەقەت بىر نۇقتىلا قالىدۇ: تۇراقلىق كاپىتال ئەمگەك ۋاستىسى، مۇنداق ئەمگەك ۋاستىسى ئۆزىنىڭ ياردەملىشىشى ئارقىسىدا ياسالغان مەھسۇلات بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆزىنىڭ فورماتسىيىسىنى ئۆزگەرتمەيدۇ، بەلكى ئىشلەپچىقىرىشتا داۋاملىق تۈردە ئىشلىتىشكە بولمىغانغا قەدەر رول ئوينايدۇ. ئۇ شۇنى ئۇنتۇپ قالغانكى، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بارلىق ئاملى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلىدە (ئەمگەك ۋاستىسى، ماتېرىيال ۋە ئەمگەك كۈچى بولۇپ) مەھسۇلات بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ، تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت بولىدىغان مەھسۇلات بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ. ئۇ يەنە شۇنى ئۇنتۇپ قالغانكى (مەھسۇلاتنىڭ)، ماتېرىيال ۋە ئەمگەك كۈچىدىن تەشكىل

قىلىنغان قىسمى بىلەن ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن تەشكىل قىلىنغان قىسمىنىڭ پەرقى شۇنىڭدىلا : ئەمگەك كۈچىدىن ئېيتقاندا ، ئۇنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قايتىدىن سېتىۋېلىش كېرەك (ئەمگەك ۋاستىلىرىگە ئوخشاش ئۇنىڭ تامامەن ئىشلىتىلگەن ۋاقتىدا سېتىۋېلىنغىنىغا ئوخشاش ) ؛ ماتېرىيالدىن ئېيتقاندا ، ئەمگەك جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغىنى ئوخشاش بولغان نەرسە بولماستىن ، بەلكى ھەممىشە ئوخشاش بىر خىلدىكى يېڭىدىن ئىبارەتتۇر . شۇنىڭ بىلەن بىللە ، گويا تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىممىتى ئوبوروت بولمايدىغاندەك بىر خىل خاتا سېزىم كېلىپ چىقىدۇ ، گەرچە ئا • سمىت يۇقىرىدا تۇراقلىق كاپىتال سەرپىياتى تەبىئىيكى ، مەھسۇلات باھاسىنىڭ بىر قىسمى دەپ ئىزاھلىغان بولسىمۇ .

تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال توغرىسىدا توختالغاندا ، ئۇ مۇنداق قارىمۇقارشىلىقنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ شۇنداق تەركىبىي قىسىملىرىدىن بولىدىغانلىقىنى ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ تەركىبىي قىسمىنىڭ **تامامەن** مەھسۇلات باھاسى ئارقىلىق تولۇقلىنىدىغانلىقىنى ، شۇ سەۋەبتىن تامامەن مەھسۇلات فورماتسىيىسىنىڭ ئۆزگىرىشىگە قاتنىشىدىغانلىقىنى ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مۇنداق بولمايدىغانلىقىنى تەكىتلەپ كۆرسەتمىگەن . ئەكسىچە ، ئۇ تۇراقسىز كاپىتال بىلەن كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن ئوبوروت ساھەسىگە يۆتكەلگەن چاغدىكى قوللىنىلغان شەكلى ، يەنى تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن . لېكىن ، بۇنداق ئىككى خىل شەكىل ، يەنى تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى ھەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مۇقىم تەركىبىي قىسمىنىڭ



قىممەتنى ئۆستىگە ئالغۇچىسى ، ھەم ئۇنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىنىڭ قىممەتنى ئۆستىگە ئالغۇچىسى بولىدۇ . ئىككىسى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال ، ئەكسىچە تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال ئەمەس .

ئاخىرقى گەپ شۇكى ، تامامەن خاتا چۈشەنچە بەرگەن ، يەنى قانداقتۇر تۇراقلىق كاپىتال ساقلاپ قېلىش ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا پايدا بېرىدۇ ، تۇراقسىز كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلىپ ئوبوروتتا كىرىپ پايدا بېرىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە ئۆزگەرمەس كاپىتال **دەۋرىيلىك ئوبوروتتا** ئوخشاش شەكىلدە بولىدۇ ، ئۇلارنىڭ **قىممەت ئاشۇرۇش جەريانى** بىلەن قوشۇمچە قىممەت شەكىللىنىشتىكى ماھىيەتلىك پەرقى يوشۇرۇنۇپ قالىدۇ ، شۇڭا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بارلىق سىرى تېخىمۇ يوشۇرۇن بولىدۇ دېگەن بولسىمۇ ، تۇراقسىز كاپىتال دېگەن بۇ ئورتاق ئاتالغۇ ئاستىدا ، بۇ ماھىيەتلىك پەرق يوققا چىقىرىلغان . كېيىنكى چاغلاردىكى ئىقتىسادشۇناسلىق تېخىمۇ يىراقلاپ كەتكەن . ئۇنىڭدا ماھىيەتلىك نەرسە بىردىنبىر پەرق ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قارىمۇقارشىلىقى بولماستىن ، بەلكى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قارىمۇقارشىلىقىدۇر .

ئا • سمىت تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئىككى خىل ئالاھىدە سەرمايە شەكلى ئىكەنلىكىنى ، ئۇلارنىڭ ئۆز ئالدىغا پايدا بېرىدىغانلىقىنى بايىلا چۈشەندۈرگەندىن كېيىن ، يەنە شۇنداق دەيدۇ :

«ھەرقانداق تۇراقلىق كاپىتال تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ياردىمى بولمىسا، دارامەت بەرمەيدۇ. ئەڭ ئەسقاتىدىغان ماشىنا ۋە ئەمگەك قورالى، ئەگەر تۇراقسىز كاپىتال ئۇلارنى پىششىقلىنىدىغان ماتېرىياللار، ئۇلارنى ئىشلىتىدىغان ئىشچىلارنى تەمىنات بىلەن تەمىن ئەتمىسە، ھېچقانداق نەرسىنى ئىشلەپچىقىرالمايدۇ.» (188 - بەت)

بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، يۇقىرىدا ئېيتىلغان «دارامەت (كىرىم) بېرىش»، «پايدىغا ئېرىشىش» دېگەنلەرنىڭ مەنىسى: كاپىتالنىڭ ئىككى قىسمى مەھسۇلاتنى شەكىللەندۈرىدىغان ئامىلدۇر، دېگەندىن ئىبارەت.

ئا • سمىت ئاندىن تۆۋەندىكى مىسالنى كەلتۈرىدۇ:

«ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدان خوجايىنى دېھقانچىلىق سايمانلىرىغا سالغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال تۇراقلىق كاپىتال، ئۆزىنىڭ ياللانما ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى ۋە تەمىناتى ئۈچۈن سالغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال تۇراقسىز كاپىتالدۇر.»

شۇڭا بۇ يەردە، ئۇ توغرا ھالدا تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنى پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسمىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئوبوروتى ۋە دەۋرىيلىك ئوبوروتىغا يىغىنچاقلىغان.

«ئۇ ئۇنى ئۆزىنىڭ قولىدا ساقلاپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئالدىنقى بىر خىل كاپىتالدىن پايدىغا ئېرىشكەن؛ ئۇ ئۇنى سېتىۋەتكەنلىكى ئۈچۈن كېيىنكى بىر خىل كاپىتالدىن پايدىغا ئېرىشكەن. ئېرىلغۇ ئۇلاغلىرىنىڭ باھاسى ياكى قىممىتى دېھقانچىلىق سايمانلىرىنىڭ باھاسىغا ئوخشاشلا تۇراقلىق كاپىتالدۇر؛»

بۇ يەردە ئۇنىڭ دېگىنى يەنە توغرا، چۈنكى پەرق قىممەت ماددا ئامىللىرى بىلەن ئەمەس، بەلكى قىممەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك.



«ئۇلارنىڭ (ئېرىلغۇ ئۇلاغلىرىنىڭ) تەمىناتى ياللانما ئىشچىلارنىڭ تەمىناتىغا ئوخشاش تۇراقسىز كاپىتالدۇر. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنلىرىنىڭ پايدا ئېلىش ئۇسۇلى ئىش ئۇلاغلىرىنى ساقلاپ قېلىپ، ئەكسىچە ئۇلارنىڭ تەمىناتىنى سېتىۋېتىش.»

ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى ئۇلاغلارنىڭ يەم - خەشەكنى سېتىۋەتمەي ساقلايدۇ. ئۇ بۇ يەم - خەشەك بىلەن ئۇلاغ باقىدۇ، يەنە ئۇلاغنىڭ ئۆزىنى ئەمگەك قورالى سۈپىتىدە ئىشلىتىدۇ. بۇنىڭ پەرقى پەقەت شۇنىڭدىكى: ئېرىلغۇ ئۇلاغلىرىنى بېقىشقا ئىشلەتكەن يەم - خەشەك تامامەن ئىستېمال بولۇپ تۈگەيدۇ، شۇڭا ئۇنى دېھقانچىلىق مەھسۇلاتلىرى ياكى ئۇنى سېتىپ ئېرىشكەن يېڭى يەم - خەشەك بىلەن تولۇقلاش كېرەك؛ ئۇلاغلارنىڭ ئۆزى بىر - بىرلەپ كارغا يارىمايدىغان بولۇپ باشقىسىغا ئالماشتۇرۇلىدۇ.

«ئەمگەككە (ئىشقا) سېلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى سېتىش ئۈچۈن سېتىۋېلىنىپ بورداپ سېتىلىدىغان ئۇلاغلارنىڭ باھاسى ۋە تەمىناتى تۇراقسىز كاپىتالدۇر. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى ئۇلارنى سېتىۋېتىپ پايدىغا ئېرىشىدۇ.»

ھەرقانداق تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى، دېمەك كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىنى ساتىدۇ، ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسىنى ساتىدۇ، شۇڭا، بۇ مەھسۇلات ھەم ئۇنىڭ **ئىشلەپچىقىرىش** كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمى ئەمەس، ھەم ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىمۇ ئەمەس. ئەكسىچە، ئۇنىڭ مەھسۇلاتى ئەمدىلىكتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلىپ

بولغان ھەم تاۋار كاپىتالى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەش زۆرۈر بولغان شەكىلدە تۇرىدۇ . بوردالغان ئۇلاغلار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تېرىلغۇ ئۇلاغلىرىغا (ئەمگەك ھايۋانلىرى ) ئوخشاش ئەمگەك قورالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەي ، خام ئەشيانىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ ، شۇڭا ، ئەمەلىي گەۋدە سۈپىتىدە مەھسۇلاتقا كىرىدۇ ، ئەمما ئۇنىڭ بارلىق قىممىتىمۇ قوشۇمچە ماتېرىياللارنىڭ (ئۇنىڭ يەم - خەشىكىنىڭ ) قىممىتىگە ئوخشاش مەھسۇلاتقا كىرىدۇ . شۇڭا ، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز قىسمى بولىدۇ ، لېكىن سېتىلغان مەھسۇلات ، يەنى بوردالغان ئۇلاغ بولۇپ ئەمەس ، بەلكى بۇ يەردە ئۆزىنىڭ يەم - خەشىكى ، يەنى تېخى بوردالمىغان ئۇلاغ بولۇپ ئوخشاش تەبىئىي شەكىلگە ئىگە بولىدۇ . بۇ تاسادىپىي ئىش ، بىر ۋاقىتتا ، سىمىت ئەسلىدە بۇ مىسالدىن ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى ئۆز ئىچىگە ئالغان قىممەتنىڭ تەبىرىنىڭ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتال ئۇچۇن بېرىلگەنلىكىنى ، ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ ماددىي شەكلى ئەمەسلىكىنى ، بەلكى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى فۇنكسىيىسى ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋېلىشى كېرەك ئىدى .

> «ئۇرۇقنىڭ بارلىق قىممىتىمۇ تۇراقلىق كاپىتال. گەرچە ئۇرۇق يەر بىلەن ئاشلىق ئامبىرى ئوتتۇرىسىدا قاتناپ تۇرسىمۇ، لېكىن ئۇ ئۆزىنىڭ ئىگىدارىنى يەڭگۈشلىمەيدۇ، شۇڭا، ئەمەلىيەتتە ئوبوروتقا كىرمەيدۇ. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى پايدىنى ئۇرۇق سېتىپ ئەمەس، بەلكى ئۇرۇقنى ئۆستۈرۈپ ئېرىشىدۇ.»

سىمىتنىڭ پەرقلەندۈرۈشى بىمەنىلىكتۇر ، بۇ يەردە تامامەن ئاشكارىلاندى . ئۇنىڭ قارىشىچە بولغاندا ، ئەگەر ئۇرۇق ئۆزىنىڭ



«ئىگىدارىنى يەڭگۈشلىمىسە» ، يەنى ئۇرۇق بىۋاسىتە ھالدا يىللىق مەھسۇلاتتىن تولۇقلانسا ، يىللىق مەھسۇلاتتىن تۇتۇپ قېلىنسا ، ئۇ تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ . ئەكسىچە ، ئەگەر بارلىق مەھسۇلات سېتىۋېتىلسە ، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى بىلەن باشقىلاردىن ئاشلىق سېتىۋېلىنسا ، ئۇ تۇراقسىز كاپىتالدۇر . بىر سورۇندا «ئىگىدارى يەڭگۈشلەنسە» ؛ يەنە بىر سورۇندا «ئىگىدارى يەڭگۈشلەنمەيدۇ» . بۇ يەردە سىمىت يەنە تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تاۋار كاپىتالىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن . تاۋار تاۋار كاپىتالىنىڭ ماددىي ھۆددىگە ئالغۇچىسى . لېكىن ، ئوبوروتقا ئەمەلىي كىرگەن ، ئەمما ئۆزى مەھسۇلات سۈپىتىدە يېنىپ چىققان ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا بىۋاسىتە كىرمەيدىغان ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلاتلا شۇنداق بولىدۇ ، ئەلۋەتتە .

مەيلى ئۇرۇق مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى سۈپىتىدە تۇتۇۋېلىنسۇن ياكى بارلىق مەھسۇلات سېتىۋېتىلسۇن ، ئۇنىڭ بىر قىسىم قىممىتى ئالماشتۇرۇلۇپ باشقىلاردىن ئۇرۇق سېتىۋېلىنىدۇ ، مۇنداق ئىككى خىل سورۇندا ھەر ئىككىلىسى تولۇقلاشتۇر . شۇنداق تولۇقلاش ئارقىلىق ھېچقانداق پايدا كۆرۈلمەيدۇ . كېيىنكى بىر سورۇندا ئۇرۇق مەھسۇلاتنىڭ قالغان قىسمىغا ئوخشاش ، تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروتقا كىرىدۇ ، ئالدىنقى بىر سورۇندا ئۇ پەقەت ھېساباتتىلا ئالدىن تۆلەنگەن (ئاۋانس ) كاپىتالنىڭ قىممەت تەركىبىي قىسمى قىلىنىدۇ . لېكىن ، مۇنداق ئىككى خىل سورۇندا ئۇ ھەمىشە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمى بولىدۇ . مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشنى تاماملاپ ھەمدە ئۇنىڭ ھەممىسىنى مەھسۇلات بىلەن تولۇقلاشقا ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى مۇمكىنچىلىككە ئىگە قىلىشقا قولاي بولسۇن ئۈچۈن ، ئۇ تامامەن ئىستېمال قىلىۋېتىلىدۇ .

«خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال ئۆزلىرىنىڭ ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە ئەمگەك جەريانىغا كىرگەندە ئىگە بولغان مۇستەقىل شەكلىنى يوقاتتى. ھەقىقىي ئەمگەك ۋاستىسى ئۇنداق ئەمەس. قورال - سايمان، ماشىنا، زاۋۇت بىناسى، قاچا، ۋەھاكازالار ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى فورماتسىيىسىنى ساقلاپ قالغاندىلا ھەمدە ئىككىنچى بىرىنچى كۈندىكىگە ئوخشاش شەكىل بىلەن ئەمگەك جەريانىغا كىرگەندىلا، ئاندىن ئەمگەك جەريانىدا رول ئوينىيالايدۇ. ئۇلار ھايات ۋاقتىدا، ئەمگەك جەريانىدا مەھسۇلاتقا نىسبەتەن مۇستەقىل فورماتسىيىنى ساقلاپ قالىدۇ، ئۆلگەندىن كېيىنمۇ شۇنداق بولىدۇ. ماشىنا، قورال - سايمان، زاۋۇت بىناسى، ۋەھاكازالارنىڭ سۆڭەكلىرى ئۇلارنىڭ ياردىمىدە شەكىللەنگەن مەھسۇلاتتىن ھەمىشە ئايرىلىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ.» (1 - توم 1 - كىتابنىڭ 6 - باب 381 - بەت[62] )

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى مەھسۇلاتنىڭ شەكىللىنىشىدە ئوخشاشمىغان ئىشلىتىلىش ئۇسۇللىرىغا ئىگە، بىر خىلى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن مەھسۇلاتنىڭ نىسپىي ھالدا مۇستەقىل بولغان فورماتسىيىسىنى ساقلاپ قېلىشى، يەنە بىر خىلى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مۇستەقىل فورماتسىيىسىنى ئۆزگەرتىشى ياكى تامامەن يوقىتىشى. بۇ پەرق ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۆزىگە مەنسۇپ، شۇڭا، ھېچقانداق ئالماشتۇرۇش بولمىغان، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بولمىغان، ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈنلا ئېلىپ بېرىلىدىغان، مەسىلەن، ئائىلە باشلىقى تۇزۇمىدىكى ئائىلە ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈنلا ئېلىپ بارىدىغان ئەمگەك جەريانىدىن ئېيتقاندىمۇ بۇ پەرق مەۋجۇت. بۇ پەرق ئا• سمىت تەرىپىدىن بۇرمىلىۋېتىلگەن. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى: 1. ئۇ بۇ يەردە قىلچە مۇناسىۋەتسىز بولغان،



پايدا توغرىسىدىكى مۇئەييەنلىكنى تىقىپ كىرگۈزۈپ، قانداقتۇر بەزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەسلىدىكى فورماتسىيىسىنى ساقلىغاندا، ئۆزىنىڭ ئىگىدارىغا پايدا بېرىدۇ، يەنە بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئەسلىدىكى فورماتسىيىسىنى يوقاتقاندا، ئۆزىنىڭ ئىگىدارىغا پايدا بېرىدۇ، دەيدۇ؛ 2. ئۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ ئەمگەك جەريانىدىكى ئۆزگىرىشىنى ۋە مەھسۇلات ئالماشتۇرۇشقا، تاۋار ئوبوروتىغا مەنسۇپ بولغان، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئوبوروتتىكى تاۋارنىڭ ئىگىدارلىق ھوقۇقىنىڭ ئۆزگىرىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئاشۇنداق شەكىل ئۆزگىرىشلىرىنى (ئېلىم - سېتىم) ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن.

دەۋرىيلىك ئوبوروت ئوبوروت ۋاستىچى بولغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن، دېمەك مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى، مەھسۇلاتتىن پۇلغا ئايلانغان ۋە يەنە پۇلدىن مەھسۇلاتقا ئايلانغان ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنى ۋاستە قىلىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن دېرەك بېرىدۇ. ئەگەر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئۆزىنىڭ بىر قىسىم مەھسۇلاتىنى قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى قىلىپ ئىشلەتسە، ئۇنداقتا، ئۇ خۇددى بۇ بىر قىسىم مەھسۇلاتنى ساتقۇچى بولغان ئۆزىگە ساتقان بولۇپ قالىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ ھېساب دەپتىرىدە ئىش مۇشۇنداق ئىپادىلىنىدۇ. شۇڭا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بۇ بىر قىسمى ئوبوروتنى ۋاستىچى قىلمايلا، بىۋاستە ئېلىپ بېرىلىدۇ. لېكىن، قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى قىلىپ ئىشلىتىلگەن بۇ بىر قىسىم مەھسۇلات تۇراقلىق كاپىتالنى تولۇقلىماي تۇراقسىز كاپىتالنى تولۇقلايدۇ، پەقەت 1. ئۇنىڭ قىممىتى تامامەن مەھسۇلاتقا كىرسىلا؛ 2. ئۇنىڭ ئۆزى ئەمەلىي

نەرسە شەكلىدە، يېڭى مەھسۇلات ئىچىدە ئوخشاش بىر خىل يېڭى بۇيۇم بىلەن تامامەن ئالماشتۇرۇلسىلا .

ئا • سمىت ئۇلاپلا بىزگە تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ نېمىدىن تەركىب تاپقانلىقىنى ئېيتىپ بېرىدۇ . ئۇ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنى تەشكىل قىلىدىغان بۇيۇمنى ، يەنى ماددىي ئامىلنى ، مۇنداق مۇئەييەنلىك بۇيۇملاردا ماددىي جەھەتتىن تەبىئىي يوسۇندا بارەكلىكىنى ، بەلكى بۇ بۇيۇملارنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى مۇئەييەن فۇنكسىيىدىن پەيدا بولمايدىغانلىقىنى مىسال كەلتۈرىدۇ . ۋەھالەنكى ، ئۇ شۇ بابتا (2 - بۆلۈم 1 - بابتا ) شۇنداق كۆرسىتىدۇ . گەرچە مەلۇم خىلدىكى بۇيۇم ، مەسىلەن ، ئولتۇرۇشقا بېرىش ئۈچۈن ساقلاپ قېلىنغان بىر ئولتۇراق جاي

«ئۆزىنىڭ ئىگىدارىغا دارامەت (كىرىم) بېرىدۇ، شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭغا نىسبەتەن **كاپىتال فۇنكسىيىسىنى** ئۆتەيدۇ، لېكىن ھەرگىز خالايىققا دارامەت يارىتىپ بەرمەيدۇ، خالايىققا نىسبەتەن كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەيدۇ. ئومۇمىي خەلقنىڭ دارامىتى ھەرگىز بۇنىڭلىق بىلەن قىلچە ئېشىپ قالمايدۇ.» (186 - بەت)

شۇڭا ، ئا • سمىت بۇ يەردە ناھايىتى ئېنىق ئېيتقان ، كاپىتالنىڭ خۇسۇسىيىتى ، بۇيۇمنىڭ ئۆزى ھەرقانداق ئەھۋالدا تۇرغاندا بۇيۇمغا خاس بولمايدۇ ، بەلكى بىر خىل فۇنكسىيە ، بۇيۇم مۇنداق فۇنكسىيىنى ئۇستىگە ئالالامدۇ - ئالالامدۇ ، ئەھۋالغا قاراپ بەلگىلىنىدۇ . لېكىن كاپىتالنىڭ ئۆزىگە باب كېلىدۇ ، ئۇنىڭ (كاپىتالنىڭ ) قىسىملىرىغىمۇ باب كېلىدۇ .

بىر خىل بۇيۇمنىڭ تۇراقسىز كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنى تەشكىل قىلىشى ياكى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ



تەركىبىي قىسىملىرىنى تەشكىل قىلىشى ئۇنىڭ ئەمگەك جەريانىدا قانداق فۇنكسىيە ئۆتەيدىغانلىقىغا باغلىق . مەسىلەن ، ئۇلاغ تېرىلغۇ ئۇلىغى (ئەمگەك ۋاستىسى ) قىلىنسا ، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىنىڭ ماددىي جەھەتتىن مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش ئۇسۇلى بولىدۇ ، ئەكسىچە ، بورداlغان كالا (خام ئەشيا ) قىلىنسا ، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنىنىڭ تۇراقسىز كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، ئوخشاش بىر بۇيۇم گاھ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولىدۇ ، گاھ بىۋاستە ئىستېمال فوندىغا مەنسۇپ بولىدۇ . مەسىلەن ، بىر ئىمارەت ، ئەمگەك سورۇنى قىلىنسا ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مۇقىم تەركىبىي قىسمى بولىدۇ ، تۇرار جاي قىلىنسا ، زادى كاپىتالنىڭ شەكلى ئەمەس ، بەلكى بىر تۇرالغۇ جايلا بولىدۇ . نۇرغۇنلىغان سورۇنلاردا ئوخشاش بولغان بەزى ئەمگەك ۋاستىلىرى گاھىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولىدۇ ، گاھىدا ئىستېمال ۋاستىسى بولىدۇ .

سمىتنىڭ چۈشەنچىلىرىدىن كېلىپ چىققان خاتالىقلارنىڭ بىرى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ خاراكتېرىنى ماددىنىڭ ئەزەلدىن بولغان خاراكتېرى دەپ قاراش . ئەمگەك جەريانى توغرىسىدىكى تەھلىل (1 -توم 1 - كىتاب 5 - باب [63] ) دە ، ئەمگەك ۋاستىسى ، ئەمگەك ماتېرىيالى ياكى مەھسۇلاتنىڭ مۇئەييەنلىكى ئوخشاش بۇيۇمنىڭ جەريانىدا ئوينىغان رولىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا ئەگىشىپ ئۆزگىرىدىغانلىقى كۆرسىتىپ ئۆتۈلدى . ئەمما تۇراقلىق كاپىتال بىلەن غەيرىي تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مۇئەييەنلىكىمۇ بۇ ئامىللارنىڭ ئەمگەك جەريانىدا ، دېمەك قىممەت شەكىللىنىش جەريانىدا ئوينىغان

مۇئەييەن رولى ئاساسىغا تۇرغۇزۇلغان .

ئىككىنچىدىن ، سىمىت تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتالنى تەشكىل قىلىدىغان بۇيۇمنى مىسال كەلتۇرگەندە ، ئۇنىڭ تۆۋەندىكى ئىككى خىل پەرقنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنلىكى دەرھاللا بىلىنىپ قالدى : بىر خىلى پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى (ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدىكى كاپىتال )غىلا باب كېلىدىغان ، ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسىملىرى بىلەن تۇراقسىز تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ پەرقى ، يەنە بىر خىلى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن كاپىتال ئوبوروتتا ئىگە بولغان شەكىلنىڭ ، يەنى تاۋار كاپىتالى بىلەن پۇل كاپىتالىنىڭ پەرقى . ئوخشاش بىر جايدا (188 - بەتتە ) ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ :

«تۇراقسىز كاپىتال ... ھەرقايسى سودىگەرلەرنىڭ قولىدىكى يېمەكلىك، ماتېرىيال، تەييار مەھسۇلاتلارنى ھەم بۇلارنىڭ ئوبوروت بولۇشى ۋە تەقسىم قىلىنىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇلنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.»

ئەمەلىيەتتە ، ئەگەر بىز ئىلگىرىلەپ تەكشۈرىدىغان بولساق شۇنى كۆرىمىزكى ، بۇ يەردە دېيىلگەن گەپلەر يۇقىرىدا دېيىلگەن گەپلەرنىڭ تەتۈرسىچە بولۇپ ، يەنە تۇراقسىز كاپىتال تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى بىلەن ، يەنى زادى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مەنسۇپ بولمىغان ئىككى خىل كاپىتال شەكلى بىلەن بىر ئورۇنغا قويۇلغان . بۇ ئىككى خىل شەكىلدىكى كاپىتال تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال ئەمەس ، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال . شۇڭا ، ماتېرىيال (خام ئەشيا ياكى



يېرىم تەييار مەھسۇلات ) ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ھەمدە ئەمەلىيەتتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قوشۇپ كىرگۈزۈلگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسىملىرى پەقەت شۇ ئىككى خىل شەكىلدىكى كاپىتال بىلەن **بىللە مەۋجۇت** بولۇپ تۇرۇپ رول ئوينايدۇ . ئۇ شۇنداق دەيدۇ :

«تەبىئىيكى، ئىجتىمائىي ئومۇمىي مۈلۈك ئۈچ قىسىمغا بۆلۈنىدۇ، ئۈچىنچى قىسمى، يەنى ئاخىرقى قىسمى تۇراقسىز كاپىتال، ئۇنىڭ بەلگىسى شۇكى، ئۇ پەقەت ئوبوروت قىلىش ياكى ئىگىدارىنى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىقلا ئاندىن دارامەت بېرىدۇ. تۇراقسىز كاپىتالمۇ تۆت قىسىمدىن تەركىب تاپىدۇ: بىرىنچىسى، پۇل ...»

پۇل ئەزەلدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتالنىڭ شەكلى بولۇپ باقمىغان ، ئۇ باشتىن - ئاخىر كاپىتال ئوبوروت جەريانىدا قوللىنىلغان شەكىللەرنىڭ بىرىدىنلا ئىبارەت بولۇپ كەلگەن .

—— «ئىككىنچىسى، قاسساپلىق خوجايىنلىرى، چارۋىچىلىق خوجايىنلىرى، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنلىرى ... ئىگە بولغان يېمەكلىكلەر زاپىسى، ئۇلار مۇنداق يېمەكلىكلەرنى سېتىش ئارقىلىق پايدىغا ئېرىشىشنى ئۈمىد قىلىدۇ ... تۆتىنچىسى، يەنى ئاخىرقى قىسمى تەييار بولغان، ئەمما يەنىلا سودىگەر ياكى زاۋۇت خوجايىنىنىڭ قولىدىكى مەھسۇلات.» —— «ئۈچىنچىسى، تامامەن ئىش قوشۇلمىغان ياكى ئاز - تولا ئىش قوشۇلغان، كىيىم - كېچەك، ئائىلە جاھازلىرى ۋە ئىمارەتلەر ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ماتېرىياللار. بۇ ماتېرىياللار تېخى ئىش قوشۇپ كىيىم - كېچەك، ئۆي جاھازلىرى ۋە ئىمارەتكە ئايلاندۇرۇلمىغان، يەنىلا دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنلىرى، زاۋۇت - فابرىكا خوجايىنلىرى، تاۋار - دۇردۇن سودىگەرلىرى، ياغاچ ماتېرىيال سودىگەرلىرى، ياغاچچىلار ۋە خىش - كاھىش كەسپى خوجايىنلىرى قاتارلىق كىشىلەرنىڭ قولىدا تۇرغان بولىدۇ».

ئىككىنچى تارماق بىلەن ئۈچىنچى تارماق ئۆز ئىچىگە ئالغان نەرسىلەر تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن بۇرۇنلا ئايرىلىپ بولغان ھەم سېتىۋېتىش زۆرۈر بولغان نەرسىلەردىن باشقا نەرسىلەر ئەمەس ؛ قىسقىسى ، ئۇلار ئەمدىلىكتە تاۋار بولۇپ ، دېمەك تاۋار كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . شۇڭا ، ئۇلار ئىگە بولغان شەكىل ۋە جەرياندا ئىگىلىگەن ئورۇن بويىچە بولغاندا ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىللىرىنى شەكىللەندۈرمەيدۇ ، مەيلى ئۇلار ئاخىرىدا قانداق جايغا ئىشلىتىلسۇن ، دېمەك مەيلى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىشلىتىلىش ئورنى (ئىستېمال قىممىتى) بويىچە ئاخىرىدا خۇسۇسىي ئىستېمالغا ياكى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالغا كىرسۇن . ئىككىنچى تارماقتىكى مەھسۇلات يېمەكلىك ؛ ئۈچىنچى تارماقتىكى مەھسۇلات باشقا بارلىق تەييار مەھسۇلات ، شۇڭا ئۇلارنىڭ ئۆزى يەنە بۇرۇنلا ئورۇندىلىپ بولغان ئەمگەك ۋاستىلىرى ياكى بۇرۇنلا ئورۇندىلىپ بولغان نېمەتلەر (ئىككىنچى تارماقتىكىگە ئوخشىمايدىغان يېمەكلىكلەر) دىنلا تەركىب تاپىدۇ .

سمىت بۇ يەردە يەنە سودىگەرنى تىلغا ئالغان . بۇ يەردە ئۇنىڭ قالايمىقانچىلىقلىرى ئاشكارىلىنىدۇ . ئىشلەپچىقارغۇچى ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتىنى سودىگەرگە سېتىپ بەرسىلا ، بۇ مەھسۇلات ئۆزىنىڭ كاپىتال شەكلىدىن قالىدۇ . دەرۋەقە ، جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، گەرچە ئۇ باشقا ئادەمنىڭ قولىدا بولۇپ ، ئۆزى ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىدا بولمىسىمۇ ، ئۇ يەنىلا تاۋار كاپىتالى ؛ لېكىن ، ئۇ دەل تاۋار كاپىتال بولغانلىقى ئۈچۈن ، ئۇ ھەم تۇراقلىق كاپىتال ئەمەس ، ھەم تۇراقسىز كاپىتالمۇ ئەمەس .

ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى بىۋاستە



قاندۇرۇش مەقسەت قىلىنمىغان ھەرقانداق ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ، مەھسۇلاتنى تاۋار قىلىپ ئوبوروت قىلىش كېرەك ، يەنى سېتىۋېتىش كېرەك ، بۇ پايدىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئەمەس ، بەلكى ئىشلەپچىقارغۇچىنى ياشاش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش ئۈچۈندۇر . كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا ، يەنە بىر نۇقتىنى قوشۇپ قويۇش كېرەك : تاۋارنى ساتقاندا ، تاۋار ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتمۇ ۋۇجۇدقا چىقىدۇ . مەھسۇلات تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلىدۇ . شۇڭا ، ھەم ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى تۇراقلىق ئامىل بولمايدۇ ھەم ئۇنىڭ تۇراقسىز ئامىلىمۇ بولمايدۇ .

ئۇنىڭدىن باشقا ، سمىت بۇ يەردە ئۆزىنى ئۆزى ئىنكار قىلىدۇ . مەھسۇلات مەيلى ئۇلارنىڭ ماددىي فورماتسىيىسى ياكى ئىستېمال قىممىتى قانداق بولسۇن ، ئۇلارنىڭ ئۈنۈمى قانداق بولسۇن ، بۇ يەردە ھەممىسى تاۋار كاپىتالىدۇر ، شۇڭا ھەممىسى ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ بولغان شەكىلدىكى كاپىتال بولىدۇ . مۇنداق شەكىلدىكى تاۋار ئۆز ئىگىدارىنىڭ ئىمكانىيەتلىك ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى ئەمەس ؛ لېكىن بۇ ئۇلارنىڭ سېتىلغاندىن كېيىن ، سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ياكى تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىغا ياكى تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىغا ئايلىنىشىغا توسقۇنلۇق قىلمايدۇ . بۇ شۇنى كۆرسىتىدۇكى ، بىر مەھەل بازاردا تاۋار كاپىتالى سۈپىتىدە پەيدا بولغان ھەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن قارىمۇقارشى بولغان ئوخشاش بىر بۇيۇم بازاردىن ئايرىلغان ھامان ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمى ياكى تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىشى مۇمكىن ، مۇنداق فۇنكسىيىنى

ئۆتمەسلىكىمۇ مۇمكىن .

پاختا يىپ ئىگىرىتىدىغان خوجايىننىڭ مەھسۇلاتى بولغان پاختا يىپ ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ تاۋار شەكلىدۇر ، ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، تاۋار كاپىتالدۇر . ئۇ (مەھسۇلات) ئۇنىڭ (فابرىكا خوجايىنىنىڭ) ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىيەلمەيدۇ ھەم ئەمگەك ماتېرىيالى بولۇپ ۋە ئەمگەك ۋاسىتىسى بولۇپمۇ فۇنكسىيە ئۆتىيەلمەيدۇ . بىراق ، پاختا يىپنى سېتىۋالغان رەخت توقۇتقۇچى خوجايىننىڭ قولىدا ، ئۇ (پاختا يىپ) ئۇنىڭ (خوجايىنىنىڭ) ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا كىرگۈزۈلۈپ ، ئۇنىڭدىكى تۇراقسىز تەركىبىي قىسىملارنىڭ بىرىگە ئايلاندۇرۇلىدۇ . ۋەھالەنكى ، يىپ ئىگىرىتكۈچى خوجايىنغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، پاختا يىپ ئۇنىڭ بىر قىسىم تۇراقلىق كاپىتالى ۋە تۇراقسىز كاپىتالىنىڭ قىممىتىنى ئۇستىگە ئالغۇچى بولىدۇ (قوشۇمچە قىممەتنى دېمەي تۇرىمىز) . ماشىنىمۇ شۇنداق ، ماشىنا ماشىنىسازلىق زاۋۇتى خوجايىنىنىڭ مەھسۇلاتى بولغاندا ، ئۇنىڭ (خوجايىنىنىڭ) كاپىتالىنىڭ تاۋار شەكلى بولىدۇ ، خوجايىنغا نىسبەتەن ئېيتقاندا تاۋار كاپىتال بولىدۇ ؛ ئۇ مۇشۇ شەكىلدە تۇرسىلا تۇراقسىز كاپىتال بولمايدۇ ، تۇراقلىق كاپىتالمۇ بولمايدۇ . ئەگەر ئۇ ئۇنى ئىشلىتىدىغان بىر زاۋۇت خوجايىنىغا سېتىپ بېرىلسە ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىغا ئايلىنىدۇ . بەزى مەھسۇلاتلار ئۆزىنىڭ ئىستېمال شەكلى بويىچە ، قىسمەن ھالدا قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىسى قىلىنىپ ، ئۆزى ئىشلەپچىقىرىلغان جەريانغا كىرگۈزۈلگەن تەقدىردىمۇ ، مەسىلەن كۆمۈرنىڭ كۆمۈر ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىشى ، لېكىن سېتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلات



كۆمۈر ھەم تۇراقسىز كاپىتال بولمايدۇ ، ھەم تۇراقلىق كاپىتالمۇ بولمايدۇ ، بەلكى تاۋار كاپىتالى بولىدۇ .

يەنە بىر جەھەتتىن ، بەزى مەھسۇلات ئىستېمال شەكلى بويىچە بولغاندا ، ھەرگىز ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مەلۇم خىلدىكى ئامىلى بولالمايدۇ ، يەنى ھەم ئەمگەك ماتېرىيالى بولالمايدۇ ، ھەم ئەمگەك ۋاسىتىسىمۇ بولالمايدۇ . مەسىلەن ، بەزى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىمۇ شۇنداق . گەرچە شۇنداق بولسىمۇ ، بۇنداق مەھسۇلاتلار ئۆزلىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، يەنىلا تاۋار كاپىتالى ، تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئۇستىگە ئالغۇچى بولىدۇ ؛ بۇ مەھسۇلاتلارنىڭ قايسى خىلدىكى كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئۇستىگە ئالغۇچى ئىكەنلىكىگە كەلسەك ، ئۇنىڭدا ئۇلارنى ئىشلەپچىقارغان چاغدا ئىشلەتكەن كاپىتالنى تامامەن بىر قېتىمدا تولۇقلاشقا تېگىشلىك ئىكەنلىكى ياكى بىر - بىرلەپ تولۇقلاشقا تېگىشلىك ئىكەنلىكىگە قاراش كېرەك ، بۇ خىل كاپىتالنىڭ قىممىتىنى تامامەن بىر قېتىمدا مەھسۇلاتقا يۆتكەشكە تېگىشلىك ئىكەنلىكى ياكى بىر - بىرلەپ يۆتكەشكە تېگىشلىك ئىكەنلىكىگە قاراش كېرەك .

سىمىت ئېيتقان تارماقلارنىڭ ئۈچىنچىسىدە دېيىلگەن خام ئەشيا ، ماتېرىيال (خام ئەشيا ، يېرىم تەييار مەھسۇلات ، قوشۇمچە ماتېرىيال) بىر تەرەپتىن ، ئالدىبۇرۇن ئىشلەپچىقىرىشقا كىرگۈزۈلگەن كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بولۇپ ئىپادىلەنمەيدۇ ، ئەمەلىيەتتە ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ شۇ مەھسۇلاتتىن تەركىب تاپقان ئىستېمال قىممىتىنىڭ ئالاھىدە تۈرى بولۇپلا ئىپادىلىنىدۇ . ئىككىنچى ، تۆتىنچى تارماقتا مىسال كەلتۈرۈلگەن باشقا تۈرلۈك ماددىي تەركىبلەر بولۇپلا ، تۇرمۇش ۋاسىتىسى قاتارلىقلار بىلەن تەڭ قاتاردا تۇرىدىغان تاۋارنىڭ ئالاھىدە تۈرى بولۇپلا

ئىپادىلىنىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ خام ماتېرىياللار يەنە ھەقىقەتەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا كىرگۈزۈلگەن ماتېرىيال قىلىنىدۇ، دېمەك ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئاملى قىلىنىدۇ. بۇنىڭدىكى قالايمىقانچىلىق شۇ يەردىكى، بۇ خام ماتېرىياللار، بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقارغۇچى («دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى، زاۋۇت - فابرىكا خوجايىنى» قاتارلىق كىشىلەر)نىڭ قولىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ، دەپ چۈشىنىلىنىغان، يەنە بىر تەرەپتىن، يەنە سودىگەر («تاۋار - دۇردۇن سودىگىرى، ياغاچ ماتېرىياللار سودىگىرى»)نىڭ قولىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ، دەپ چۈشىنىلىنىغان، ئەمما سودىگەرنىڭ قولىدا ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولماستىن، بەلكى تاۋار كاپىتالىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ.

ئادام سمىت بۇ يەردە تۇراقسىز كاپىتال ئامىلىنى مىسالغا ئالغاندا، ئەمەلىيەتتە تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغىلا باب كېلىدىغان پەرقىنى ئۇنتۇپ قالغان. ئەكسىچە ئۇ تاۋار كاپىتالى بىلەن پۇل كاپىتالى، يەنى ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ بولغان ئىككى خىل كاپىتال شەكلىنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن قارىمۇقارشى قىلىپ قويغان. بىراق ئۇمۇ ئاڭسىز ھالدا شۇنداق قىلىپ قويغان.

ئاخىرىدا، كىشىنىڭ دىققىتىنى تارتىدىغىنى شۇكى، ئا. سمىت تۇراقسىز كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنى مىسالغا ئالغاندا ئەمگەك كۈچلىرىنى ئۇنتۇپ قالغان. بۇنى ئىككى سەۋەب كەلتۈرۈپ چىقارغان.

بايا كۆرۈپ ئۆتتۇق، پۇل كاپىتالىنى دېمەي تۇرغاندا، تۇراقسىز كاپىتال گويا تاۋار كاپىتالىنىڭ يەنە بىر ئىسمىدەكلا تۇرىدۇ. لېكىن ئەمگەك كۈچى بازاردا ئوبوروت قىلىنىسىلا، ئۇ



كاپىتال بولمايدۇ، تاۋار كاپىتالىنىڭ شەكلى بولمايدۇ. ئەمگەك كۈچى ھەرگىز كاپىتال ئەمەس؛ ئىشچى كاپىتالىست ئەمەس، گەرچە ئۇ بىر خىل تاۋارنى، يەنى ئۆزىنىڭ كەمرىنى بازارغا ئېلىپ كىرسىمۇ. پەقەت ئەمگەك سېتىلىپ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلگەندىن كېيىن، دېمەك پەقەت ئۇ قايتىدىن تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنمايدىغان بولغاندىن كېيىن ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ئايلىنىدۇ: ئۇ قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەنبەسى بولغاندا، ئۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال، ئۇنىڭغا سېلىنغان كاپىتال قىممىتىنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتىدىن ئېيتقاندا، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوبوروتىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولىدۇ. چۈنكى، سمىت بۇ يەردە تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تاۋار كاپىتالىنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن، شۇڭا ئۇ ئەمگەك كۈچىنى ئۆزىنىڭ تۇراقسىز كاپىتال توغرىسىدىكى تارمىقىغا كىرگۈزۈشى مۇمكىن ئەمەس. شۇڭا، ئۆزگىرىشچان كاپىتال بۇ يەردە ئىشچىنىڭ ئۆزىنىڭ ئىش ھەققىگە تاۋار، يەنى تۇرمۇش ۋاستىسى سېتىۋېلىشى شەكلىدە مەيدانغا چىقىدۇ. ئىش ھەققىگە سېلىنغان كاپىتال قىممىتى مۇشۇنداق شەكىلدىلا ئاندىن تۇراقسىز كاپىتالغا مەنسۇپ دەپ قارىلىدۇ. لېكىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلىدىغىنى ئىشچىلار تۇرمۇشىنى قامداشتا تايىنىدىغان تۇرمۇش ۋاستىسى ئەمەس، بەلكى ئەمگەك كۈچى، ئىشچىنىڭ ئۆزى. دۇرۇس، بىز (1 - توم 2 - كىتاب 21 - بابتا) دەپ ئۆتكەنىدۇق، جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، ئىشچىنىڭ ئۆزى ئۆزىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئارقىلىق ئېلىپ بارغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشمۇ ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مەنسۇپ بولىدۇ. لېكىن، بۇ نۇقتا بىز بۇ يەردە تەكشۈرگەن ئايرىم، يېگانە

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا باب كەلمەيدۇ . سىمىت تۇراقلىق كاپىتال تارمىقىغا كىرگۈزگەن «ئىگە بولغان ئەسقاتىدىغان قابىلىيەت» (187 - بەت ) ياللانما ئىشچىنىڭ «قابىلىيىتى» بولسىلا ، بەلكى ياللانما ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى ئۆزىنىڭ «قابىلىيىتى» بىلەن بىللە ساتقان بولسىلا ، ئەكسىچە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى بولىدۇ .

سىمىتنىڭ بىر چوڭ خاتالىقى بارلىق ئىجتىمائىي بايلىقنى 1 . بىۋاستە ئىستېمال فوندى ؛ 2 . تۇراقلىق كاپىتال ؛ 3 . تۇراقسىز كاپىتال دەپ بۆلگەنلىكتىن ئىبارەت . مۇشۇنداق بۆلگەندە ، بايلىقنى 1 . ئىستېمال فوندى ، ئۇ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئىجتىمائىي كاپىتال قىسمىنى تەشكىل قىلمايدۇ ، گەرچە ئۇنىڭ بەزى قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدىغان **بولسىمۇ**؛ ۋە 2 . كاپىتال دەپ ئايرىشقا توغرا كېلىدۇ . مۇشۇنداق بۆلۈش ئۇسۇلى بويىچە بولغاندا ، بايلىقنىڭ بىر قىسمى كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ ، يەنە بىر قىسمى غەيرىي كاپىتال ياكى ئىستېمال فوندىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ . بۇ يەردە ، بارلىق كاپىتال تۇراقلىق بولمايدۇ ، تۇراقسىز بولىدۇ ، بۇ هال بىر خىل مۇتلەق مۇقەررەرلىك بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، خۇددى ئىمتىكۇچى هايۋان ئەركەك بولماي چىشى بولغانغا ئوخشاش ، بىر خىل تەبىئىي مۇقەررەرلىككە ئوخشاش . لېكىن بىز بىلىپ بولدۇقكى ، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قارىمۇقارشىلىقى پەقەت **ئىشلەپچىقىرىش** كاپىتالى ئاملىغىلا باب كېلىدۇ ؛ شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئاملىدىن باشقا يەنە خېلى زور مىقداردىكى كاپىتال — تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، ئۇلار هەم تۇراقلىق كاپىتال بولۇشى **مۇمكىن بولمىغان** ، هەم تۇراقسىز



كاپىتال بولۇشى **مۇمكىن بولمىغان** شەكىلدە تۇرىدۇ .

ئەگەر يەككە كاپىتالىستنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئېلىش - سېتىش ئارقىلىق ئەمەس ، بىۋاستە ناتۇرال شەكىلدە قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۈچۈن ئىشلەتكەن ئاشۇ بىر قىسىم مەهسۇلاتنى هېسابقا ئالمىغاندا ، كاپىتالىزم ئاساسىدا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي مىقدارى تاۋار كاپىتالى سۈپىتىدە بازاردا ئوبوروت بولىدۇ ، شۇڭا ، ناهايىتى ئېنىقكى ، تاۋار كاپىتالىدىن ئېلىنغىنىدا هەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق ئاملى ۋە تۇراقسىز ئاملى بولىدۇ ، هەم ئىستېمال فوندىنىڭ بارلىق ئاملى بولىدۇ . بۇ ئەمەلىيەتتە شۇنىڭدىن باشقا نەرسە ئەمەسكى ، كاپىتالىستنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئىستېمال ۋاستىلىرى ئالدى بىلەن تاۋار كاپىتالى سۈپىتىدە بارلىققا كېلىدۇ ، گەرچە ئۇلارنىڭ بۇرچى كېيىن ئىستېمال ۋاستىسى ياكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى بولۇش بولسىمۇ ؛ ئوخشاشلا ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى تاۋار سۈپىتىدە بازاردا پەيدا بولىدۇ ، گەرچە تاۋار كاپىتالى سۈپىتىدە پەيدا بولمىسىمۇ .

ئا • سىمىت بۇ نۇقتىنى بىلمەيدۇ ، شۇڭا قالايمىقانچىلىق كېلىپ چىققان . ئۇ شۇنداق دەيدۇ :

«بۇ تۆت قىسىم ئىچىدە،»

يەنى «تۇراقسىز كاپىتال»نىڭ تۆت قىسمى ، يەنى ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ بولغان تاۋار كاپىتالى ۋە پۇل كاپىتالى شەكلىدە تۇرغان كاپىتالنىڭ تۆت قىسمى — سىمىت تاۋار كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنى يەنە ماددىي جەهەتتىن پەرقلەندۈرگەچكە ،

ئىككى قىسىم تۆت قىسىمغا ئايلانغان ، —

«ئۈچ قىسىم — بىمەكلىك، ماتېرىيال ۋە تەييار مەھسۇلات — ياكى بىر يىلدا ياكى بىر يىلدىن يا ئارتۇق، يا كەم ۋاقىتتا، ئادەت بويىچە تۇراقسىز كاپىتالدىن تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ياكى بىۋاستە ئىستېمالنى تەمىنلەيدىغان زاپاسقا ئايلىنىدۇ. ھەرقانداق تۇراقلىق كاپىتال تۇراقسىز كاپىتالدىن كېلىدۇ ھەمدە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە تۇراقسىز كاپىتال ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. ئەسقاتىدىغان بارلىق ماشىنا ۋە ئەمگەك قوراللىرى تۇراقسىز كاپىتالدىن كېلىدۇ؛ ئۇلار ئىشلىتىدىغان ماتېرىياللار ۋە ئۇلارنى ياسايدىغان ئىشچىلار ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان تەمىناتلارنى تۇراقسىز كاپىتال تەمىن ئېتىدۇ. ئۇلارنىمۇ تۇراقسىز كاپىتال بىلەن دائىم رېمونت قىلىپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ.» (188 - بەت)

ئەگەر مەھسۇلاتنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۆزى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە بىۋاستە ئىستېمال قىلىدىغان قىسمىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، تۆۋەندىكى بۇ ئومۇمىي قاراش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا باب كېلىدۇ: بارلىق مەھسۇلات تاۋار سۈپىتىدە بازارغا كىرىدۇ، شۇڭا، كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ھەممىسى ئۇنىڭ (كاپىتالىستنىڭ) كاپىتالىنىڭ تاۋار شەكلى بولىدۇ، تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە ئوبوروت بولىدۇ، ۋەھالەنكى، مەيلى بۇ مەھسۇلاتلار ئۆزلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلى بويىچە بولسۇن، ئۆزلىرىنىڭ ئىستېمال قىممىتى بويىچە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئامىلى سۈپىتىدە (ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئامىلى سۈپىتىدە) ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە، دېمەك ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق ئامىلى ياكى تۇراقسىز ئامىلى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىسۇن ياكى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ۋاستىسى بولماي، بەلكى پەقەت شەخسىي ئىستېمال ۋاستىسىلا قىلىش زۆرۈر بولسۇن ياكى شۇنداق قىلىش مۇمكىن



بولسۇن. بارلىق مەھسۇلات تاۋار سۈپىتىدە بازارغا سېلىنىدۇ، شۇڭا بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى ۋە ئىستېمال ۋاستىسى، بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ئامىلى ۋە شەخسىي ئىستېمال ئامىلى ئۇلار ئارقىلىق تاۋار سۈپىتىدە سېتىۋېلىنغاندا، بازاردىن ئېلىش كېرەك. بۇ ئاددىي قائىدە ئەلۋەتتە توغرا. شۇڭا، ئۇ ھەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق ئامىلىغا باب كېلىدۇ، ھەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز ئامىلىغىمۇ باب كېلىدۇ؛ ھەم ھەرقانداق شەكىلدىكى ئەمگەك ۋاستىلىرىگە باب كېلىدۇ، ھەم ھەرقانداق شەكىلدىكى ئەمگەك ماتېرىياللىرىغىمۇ باب كېلىدۇ (سىمىت بۇ يەردە يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بەزى ئامىللىرىنىڭ تەبىئىي ھالدا مەۋجۇت ئىكەنلىكىنى، مەھسۇلات ئەمەسلىكىنى ئۇنتۇپ قالغان). ماشىنا ۋە پاختا ئوخشاشلا بازاردىن سېتىۋېلىنغان. لېكىن بۇنىڭلىق بىلەن ھەرقانداق تۇراقلىق كاپىتال ئەڭ دەسلەپتە تۇراقسىز كاپىتالدىن كېلىدۇ دەپ ھەرگىز يەكۈن چىقارغىلى بولمايدۇ؛ سىمىت ئوبوروت كاپىتالى بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنى، يەنى غەيرىي تۇراقلىق كاپىتالنى ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنلىكتىن شۇنداق يەكۈننى چىقارغان. ئۇنىڭدىن باشقا، سىمىت ئۆزىنىمۇ ئىنكار قىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ گېپى بويىچە بولغاندا، ماشىنا تاۋار بولغاندا تۇراقسىز كاپىتالنىڭ 4 - قىسمى بولىدۇ. شۇڭا ئۇلار تۇراقسىز كاپىتالدىن كېلىدۇ، دەيدۇ. بۇ شۇنىڭدىنلا دېرەك بېرىدۇكى، ئۇلار ماشىنىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەشتىن بۇرۇن تاۋار كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەن، لېكىن ماددىي جەھەتتىن ئېيتقاندا، ئۇلار ئۆزىدىن كەلگەن؛ خۇددى پاختا، يىپ ئىگىرىتكۈچى خوجايىنىنىڭ كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز ئامىلى سۈپىتىدە بازاردىكى پاختىدىن كەلگەنگە ئوخشاش. لېكىن، ئەگەر سىمىت ئېيتىمۇ ئىلگىرىلىگەن

تەسۋىردە ، ماشىنا ياساشقا كېتىدىغان ئەمگەك ۋە ماتېرىيالغا ئاساسەن ، تۇراقلىق كاپىتال تۇراقسىز كاپىتالدىن كېلىدۇ دەيدۇ ، ئۇنداقتا ، بىرىنچىدىن ، ماشىنا ياساش ئۈچۈن ئەمگەك ۋاستىسى ، يەنى تۇراقلىق كاپىتالمۇ كېتىدۇ ؛ ئىككىنچىدىن ، ئىشلەپچىقىرىش خام ئەشيالىرى ئۈچۈن ئوخشاشلا ماشىنا قاتارلىق تۇراقلىق كاپىتال كېتىدۇ ، چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ھەمىشە ئەمگەك ۋاستىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، لېكىن ھەمىشە ئەمگەك ماتېرىياللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىۋەرمەيدۇ . ئۇنىڭ ئۆزى سۆزىنى شۇنداق داۋاملاشتۇرىدۇ :

«يەر، كان ۋە بېلىقچىلىق مەيدانلىرىنى باشقۇرۇش ئۈچۈن ھەم تۇراقلىق كاپىتال كېرەك، ھەم تۇراقسىز كاپىتال كېرەك؛»

دېمەك ، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش خام ئەشيالىرى ئۈچۈن تۇراقسىز كاپىتاللا بولۇپ قالماي ، يەنە تۇراقلىق كاپىتالمۇ بولۇشى كېرەكلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ ،

«ھەمدە (بۇ يەردە ئۇ يەنە يېڭى خاتالىق سادىر قىلغان) ئۇلارنىڭ مەھسۇلاتلىرى بۇ كاپىتالنى تولۇقلاپلا ۋە پايدا بېرىپلا قالماي، بەلكى يەنە **جەمئىيەتتىكى بارلىق باشقا كاپىتالنىمۇ** تولۇقلايدۇ ۋە پايدا بېرىدۇ.» (188 - بەت)

بۇ تامامەن خاتا . ئۇلارنىڭ مەھسۇلاتلىرى بارلىق باشقا سانائەت تارماقلىرىنى خام ئەشيا ، قوشۇمچە ماتېرىيال ، ۋەھاكازالار بىلەن تەمىن ئېتىدۇ . لېكىن ئۇلارنىڭ قىممىتى باشقا بارلىق ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ قىممىتىنى تولۇقلىمايدۇ ؛ بۇ قىممەت پەقەت ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ كاپىتال قىممىتىنى (قوشۇمچە



قىممەت + نى )لا تولۇقلايدۇ . بۇ يەردە ، ئا • سىمت كىشىگە ئىختىيارسىز ھالدا دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىنى ئەسلىتىدۇ .

جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، تۆۋەندىكى قاراش توغرا : ئەمگەك ۋاستىسىلا بولالايدىغان مەھسۇلاتتىن تەركىب تاپقان ئاشۇ بىر قىسىم تاۋار كاپىتالى ، ھامان — ئەگەر قىلچە ئەسقاتمايدىغان ، ساتقىلى بولمايدىغان مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىلمىسىلا — ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ ، دېمەك ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا ، بۇ مەھسۇلاتلار يەنە تاۋار بولمىسىلا ، ئۇلار مۇقەررەر ھالدا ئەسلىدە بېكىتىلىپ بولغانغا ئوخشاش ، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق قىسمىنىڭ رېئال ئامىلى بولىدۇ .

بۇ يەردە مەھسۇلاتنىڭ ناتۇرال شەكلىدىن پەيدا بولغان پەرق كېلىپ چىقىدۇ .

مەسىلەن ، بىر يىپ ئىگىرىش ماشىنىسى ئەگەر يىپ ئىگىرىشكە ئىشلىتىلمىسە ، ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمىسە ، دېمەك ، كاپىتالىزم نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق تەشكىلىي قىسمىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمىسە ، ئۇنىڭ ئىستېمال قىممىتى بولمايدۇ . بىراق ، يىپ ئىگىرىش ماشىنىسىنى يۆتكەشكە بولىدۇ . ئۇنى ئۆزىنى ياسىغان دۆلەتتىن ئېكسپورت قىلغىلى ، دۆلەت سىرتىدا بىۋاسىتە ياكى ۋاسىتىلىك ھالدا سېتىقلى ، خام ئەشيا ۋەھاكازالارغا ياكى شامپان ھارىقىغا تېگىشكىلى بولىدۇ . مۇنداقتا ، ئۇ ئۆزىنى ئىشلەپچىقارغان دۆلەتتە پەقەت تاۋار كاپىتالىنىڭلا فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇكى ، ھەرگىز تۇراقلىق كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەيدۇ . ئۇ سېتىلىپ بولغان تەقدىردىمۇ تۇراقلىق كاپىتال

فۇنكسىيىسىنى ئۆتمەيدۇ .

ئەكسىچە ، يەر بىلەن تۇتاش بولغان ، بىر جايغا مۇقىملاشقان ، شۇ سەۋەبتىن شۇ جايدىلا پايدىلىنىشقا بولىدىغان ئاشۇ مەھسۇلاتلار ، ئالايلۇق ، زاۋۇت بىنالىرى ، تۆمۈريوللار ، كۆۋرۈكلەر ، تونېللار ، دوك ، ۋەھاكازالار ، شۇنىڭدەك تۇپرىقى ياخشىلىنىپ بولغان يەرلەر قاتارلىقلارنى جىسىم ھالىتىدە ئۆز پېتىچە ئېكسپورت قىلغىلى بولمايدۇ . ئۇلارنى يۆتكىگىلى بولمايدۇ . ئۇلار يا ئەسقاتمايدىغان بولۇپ قالىدۇ ، يا سېتىلىپ بولغاندىن كېيىن ، ئۆزلىرىنى ئىشلەپچىقارغان دۆلەتتە تۇراقلىق كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتىشى كېرەك بولىدۇ ، ئۇلارنى ئىشلەپچىقارغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچى پۇرسەتپەرەسلىك قىلىش ئۈچۈن زاۋۇت - فابرىكا قۇرىدۇ ياكى يەرلەرنى ياخشىلايدۇ ، مەقسىتى ئۇلارنى سېتىۋېتىش ، ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، بۇ نەرسىلەر ئۇنىڭ تاۋار كاپىتالىنىڭ شەكلىدۇر ، شۇڭا ئا • سىمىتىنىڭ گېپى بويىچە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ شەكلى بولىدۇ . لېكىن جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، بۇ نەرسىلەرنىڭ ئەسقاتمايدىغان نەرسىلەردىن بولۇپ قالماسلىقى تېگى - تەكتىدىن ئالغاندا ، دۆلەتكە باغلىق ، ئۇلارنىڭ ئۆزى تۇرغان جايدىكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملىشىپ تۇراقسىز كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۇستىگە ئېلىشىغا باغلىق . ئەمما ، بۇنىڭدىن يۆتكىگىلى بولمايدىغان نەرسىلەرنىڭ ئۆزى بىردەك تۇراقلىق كاپىتالدۇر دېگەن يەكۈننى چىقارغىلى ھەرگىز بولمايدۇ . ئۇلار ، مەسىلەن ، تۇرالغۇ جاي ، ۋەھاكازالار ئىستېمال فوندىغا مەنسۇپ بولالايدۇ . شۇڭا ، ھەرگىز ئىجتىمائىي كاپىتالغا مەنسۇپ بولالمايدۇ . گەرچە ئۇلار ئىجتىمائىي بايلىق — كاپىتال پەقەت ئۇنىڭ بىر قىسمىدىنلا ئىبارەت — نىڭ ئاملى بولغان بولسىمۇ .



سىمىتنىڭ گېپى بويىچە بولغاندا ، بۇ نەرسىلەرنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىلىرى ئۇلارنى سېتىش ئارقىلىق پايدىغا ئېرىشىدۇ . شۇڭا ، ئۇلار تۇراقسىز كاپىتالدۇر! بۇ نەرسىلەرنىڭ ئىشلەتكۈچىلىرى (ئىستېمال قىلغۇچىلىرى ) ئۇلارنىڭ ئاخىرقى سېتىۋالغۇچىلىرى ، ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلەتكەندىلا ، ئاندىن ئۇلاردىن پايدىلىنالايدۇ . شۇڭا ، ئۇلار تۇراقلىق كاپىتالدۇر!

ئىگىدارلىق ھوقۇقى گۇۋاھنامىسى ، مەسىلەن ، تۆمۈريولنىڭ ئىگىدارلىق ھوقۇقى گۇۋاھنامىسى ھەر كۈنى قولدىن - قولغا ئۆتسە بولىدۇ . ئۇلارنىڭ ئىگىلىرى ھەتتا مۇنداق گۇۋاھنامىلەرنى دۆلەت سىرتىدا سېتىپ پايدىغا ئېرىشەلەيدۇ . شۇڭا ، گەرچە تۆمۈريولنىڭ ئۆزىنى يۆتكىگىلى بولمىسىمۇ ، لېكىن ئىگىدارلىق ھوقۇقى گۇۋاھنامىسىنى سىرتقا چىقىرىشقا بولىدۇ . لېكىن قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، بۇ نەرسىلەر ئۆزى تۇرغان دۆلەتتە ، يا بىكار تۇرۇشى كېرەك ، يا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق تەركىبىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىشى كېرەك . ئوخشاشلا ، زاۋۇت خوجايىنى A زاۋۇتىنى زاۋۇت خوجايىنى B گە سېتىپ پايدىغا ئېرىشىدۇ . ئەمما بۇ ھال زاۋۇتنىڭ بۇرۇنقىغا ئوخشاشلا تۇراقلىق كاپىتال فۇنكسىيىسى ئۆتىشىگە توسقۇنلۇق قىلمايدۇ .

شۇڭا ، بىر جايغا مۇقىملاشقان ، يەردىن ئايرىلالمايدىغان ئاشۇ ئەمگەك ۋاسىتىلىرى گەرچە ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىلىرىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، تاۋار كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىيەلەيدىغان ، **ئۇنىڭ** تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئاملىنى شەكىللەندۇرمەيدىغان بولسىمۇ (ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، تۇراقلىق كاپىتال ئۇ ئۆي - ئىمارەت سېلىش ، تۆمۈريول ، ۋەھاكازالارنى ياساشقا ئىشلىتىلىدىغان ئەمگەك ۋاسىتىلىرىدىن

تەركىب تاپىدۇ) ، لېكىن مۇقەررەر كۆزلەنگەن مەزگىلدە شۇ دۆلەتتە تۇراقسىز كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. بىراق، بۇنىڭدىن ئەكسىچە، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ يۆتكىگىلى بولمايدىغان نەرسىدىن تەركىب تېپىشى مۇقەررەر دەيدىغان يەكۇننى چىقارغىلى ھەرگىز بولمايدۇ. كىمە - پاراخوت ۋە پاراۋۇز ھەرىكەت ئارقىلىقلا رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ؛ لېكىن، ئۇلار ئۆزلىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچىغا ئەمەس، ئىشلەتكۈچىگە (ئىستېمال قىلغۇچىغا) نىسبەتەن ئېيتقاندا، تۇراقلىق كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، بەزى نەرسىلەر ھەقىقەتەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملىشىدۇ، ئۇلارنىڭ ھاياتى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بولىدۇ، ماماتىمۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بولىدۇ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەن ھامان مەڭگۈ ئايرىلمايدۇ، لېكىن ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمى. مەسىلەن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلىتىلىپ ماشىنىنى ئايلاندۇرىدىغان كۆمۈر، زاۋۇت بىنالىرىنى يورۇتۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان گاز، ۋەھاكازالار ئەنە شۇنداق. ئۇلار تۇراقسىز كاپىتال، ئۇلار جىسىم سۈپىتىدە مەھسۇلات بىلەن بىللە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئايرىلغانلىقى ۋە تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت بولغانلىقى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ قىممىتى ئۆزلىرىنىڭ ياردىمى ئاستىدا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنىڭ قىممىتىگە تامامەن كىرگەنلىكى ئۈچۈن، ھەممىسى تاۋارنىڭ سېتىلىشى بىلەن تولۇقلىنىدۇ.

ئا • سمىتنىڭ ئاخىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن ھېلىقى بىر ئابزاس سۆزىدىكى تۆۋەندىكى جۈملىگە يەنىلا دىققەت قىلىش كېرەك:



«ئۇلار (ماشىنا، ۋەھاكازالار)نى ياسايدىغان ئىشچىلار ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تەمىناتنى تۇراقسىز كاپىتال بېرىدۇ.»

دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنى توغرا ھالدا «ئەسلىدە ئالدىن تۆلەنگەن» كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان «يىللىق ئالدىن تۆلەنگەن» كاپىتالغا كىرگۈزگەن. لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇلاردا ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى ئەمەس، بەلكى يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرىغا تۆلەنگەن تۇرمۇش ۋاستىلىرى (سمىتنىڭ سۆزى بويىچە بولغاندا، «ئىشچىلارنىڭ تەمىناتى») ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى ئىشلەتكەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. بۇ نۇقتا دەل ئۇلارنىڭ ئۆزگىچە نەزەرىيىسى بىلەن باغلىقتۇر. ئۇلارنىڭ قارىشىچە، ئەمگەكتىن مەھسۇلاتقا قوشۇلغان ئاشۇ بىر قىسىم قىممەت (خۇددى خام ئەشيا، ئەمگەك قوراللىرى قاتارلىق ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ماددىي تەركىبىي قىسمىنىڭ مەھسۇلاتقا قوشۇلغان ئاشۇ بىر قىسىم قىممىتىگە ئوخشاش) پەقەت ئىشچىلارغا تۆلەنگەن، ئۇلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ساقلاش ئۈچۈن ئىستېمال قىلىش زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگىلا باراۋەر بولىدۇ، ئۇلارنىڭ نەزەرىيىسىنىڭ ئۆزى ئۇلارنى ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پەرقىنى تاپالماس قىلىپ قويغان. ئەگەر ئەمگەك (ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان باھاسىنى ھېسابقا ئالمىغاندا) قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقارسا، ئۇنداقتا، ئۇ سانائەتتىمۇ خۇددى يېزا ئىگىلىكىدىكىگە ئوخشاش قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىدۇ. لېكىن، ئۇلارنىڭ سىستېمىسى بويىچە

بولغاندا ، ئەمگەك پەقەت بىرلا ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىلا ، يەنى يىپ ئىگىرىش ئىگىلىكىدىلا قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىدۇ ، شۇڭا ، قوشۇمچە قىممەت ئەمگەكتىن ئەمەس ، بەلكى تەبىئەتتىن ئىبارەت بۇ تارماقنىڭ ئالاھىدە رولىدىن (ھەمكارلىقتىن ) بارلىققا كېلىدۇ ، پەقەت مۇشۇ سەۋەبتىنلا ، ئۇلارنىڭ قارىشىچە ، يىپ ئىگىرىش ئەمگىكى باشقا خىلدىكى ئەمگەككە ئوخشىمايدىغان ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى ھېسابلىنىدۇ .

ئا • سىمىت ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال دەپ مۇئەييەنلەشتۈرىدۇ :

1 . چۈنكى ئۇ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتالنى ئوبوروت ساھەسىگە مەنسۇپ بولغان ئاشۇ كاپىتال شەكلى بىلەن ، يەنى تۇراقسىز كاپىتال بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن ؛ ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئىقتىسادشۇناسلار مۇنداق ئارىلاشتۇرۇۋېتىشكە تەنقىد بەرمەيلا ، ۋارىسلىق قىلغان . شۇڭا ، ئۇ تاۋار كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن ، سۆزسىزكى ، ئىجتىمائىي مەھسۇلاتلاردا تاۋار شەكلى قوللىنىلغان جايلاردا ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرى غەيرىي ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ، ماتېرىيال ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش ، تاۋار كاپىتالى تەرىپىدىن تەمىن ئېتىلىدۇ .

2 . سىمىت ئۇيلىمىغان يەردىن دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىنىڭ قاراشلىرىنى ئارىلاشتۇرۇۋالغان ، گەرچە مۇنداق قاراشلار ئۇنىڭ بايانىنىڭ ئىچكى قىسمى بىلەن ، يەنى ھەقىقىي ئىلمىي بولغان قىسمى بىلەن زىددىيەتلىك بولغان بولسىمۇ .

ئومۇمەن ئالغاندا ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش



كاپىتالىغا ئايلىنىدۇ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ شەكلىنى قوللىنىدۇ ، ۋەھالەنكى ، ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىنىڭ ئۆزى ئۆتمۈش ئەمگەكنىڭ مەھسۇلى . (ئەمگەك كۈچى شۇنىڭ ئىچىدە . ) پەقەت مۇشۇ شەكىلدىلا ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . ئەگەر بىز ھازىر ئىشچىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىدىن ئايلانغان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزى بىلەن تېگىشسەك ، ئۇنداقتا ناھايىتى ئېنىق بولىدۇكى ، قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىدىن ئېيتقاندا ، مۇنداق تۇرمۇش ۋاستىسىنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ باشقا ئامىللىرىدىن ، خام ئەشيا ۋە تېرىلغۇ (ئەمگەك ) ئۇلاغلىرىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن پەرقلەنمەيدۇ . سىمىت بۇنى ئاساس قىلىپ ، دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىدىكىلەرنى دوراپ ، يۇقىرىدا نەقىل كەلتۈرۈلگەن سۆزىدە ئۇلارنى تەڭ ئورۇنغا قويىدۇ . تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ئۆزى ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئاشۇرالمايدۇ ، مۇنداقچە ئېيتقاندا ، قوشۇمچە قىممەتنى ئۆزىنىڭ قىممىتىگە قوشالمايدۇ . تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ باشقا ئامىللىرىنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش ، پەقەت مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىدىلا قايتا ئايان بولىدۇ . ئۇلار مەھسۇلاتقا قوشقان قىممەتنىڭ ئۇنىڭ ئەسلىدىكى قىممىتىدىن يۇقىرى بولۇشى مۇمكىن ئەمەس . تۇرمۇش ۋاستىلىرى خام ئەشيا ، يېرىم تەييار مەھسۇلات قاتارلىقلارغا ئوخشاش ، ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پەرقى پەقەت شۇ يەردىلا ، تۇرمۇش ۋاستىلىرى (ھېچ بولمىغاندا تۇرمۇش ۋاستىلىرى تۆلىگەن كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا ) ئۆزى قاتنىشىپ ياسالغان مەھسۇلاتتا تامامەن سەرپ بولۇپ تۈگەيدۇ ، دېمەك ئۇنىڭ

قىممىتىنى تامامەن بىر قېتىمدىلا تولۇقلاشقا توغرا كېلىدۇ، تۇراقلىق كاپىتال تەدرىجىي هالدا بىر - بىرلەپ تولۇقلىنىدۇ. شۇڭا، ئەمگەك كۈچى (ياكى ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسى) ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ئاشۇ بىر قىسىم تۇرمۇش كاپىتالى ئەمدىلىكتە ئەمگەك جەريانى ۋە قىممەت ئاشۇرۇش جەريانى جەھەتتە ئەمەس، بەلكى پەقەت ماددىي جەھەتتىلا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ باشقا ماددىي ئامىللىرىدىن پەرقلىنىدۇ. بۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى مەھسۇلاتنىڭ ئوبيېكتىپ شەكىللىنىش ئامىلى (سىمىت «ماتېرىيال» دەپ ئاتايدۇ) بىلەن بىللە تۇراقسىز كاپىتال كاتېگورىيىسىگە قايتىپ كەلگەنلىكتىنلا، مەھسۇلاتنىڭ ئوبيېكتىپ شەكىللىنىش ئامىلىنىڭ كاپىتال كاتېگورىيىسىگە قايتقان يەنە بىر قىسمىدىن پەرقلىنىدۇ.

ئىش هەققى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا تەۋە تۇراقسىز قىسمى، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق قىسمىنىڭ ئەكسىچە، مەھسۇلاتنىڭ ماددىي جەھەتتىن شەكىللىنىش ئامىلىنىڭ بىر قىسمى (خام ئەشيا، ۋەھاكازا)غا ئوخشاش تۇراقسىزلىققا ئىگە بولىدۇ، مۇنداق ئەھۋال كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىدا ئوينىغان ئۆزگەرمەس قىسمى بىلەن قارىمۇقارشى بولغان رولى بىلەن مۇتلەق مۇناسىۋەتسىز. گەپ پەقەت بۇ بىر قىسىم ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ قانداق قىلىپ ئوبوروتنى ۋاستىچى قىلىپ، مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى بىلەن تولۇقلىنىشى، يېڭىلىنىشى، دېمەك تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى كېرەكلىكىدە. ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش، تەكرار سېتىۋېلىش ئوبوروت جەريانىغا مەنسۇپ. لېكىن پەقەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىلا ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان (ئىشچى ئۈچۈن ئەمەس،



كاپىتالىست ئۈچۈن سېلىنغان) قىممەتلا بۇرۇن بېكىتىلگەن بىر ئۆزگەرمەس قىممەتتىن يەنە بىر ئۆزگىرىشچان قىممەتكە ئايلىنىدۇ ھەمدە باشتىن - ئاخىر مۇشۇ نۇقتىدىلا ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت ئاندىن كاپىتال قىممەتكە ئايلىنىدۇ، كاپىتالغا، ئۆز ئالدىغا ئاشىدىغان قىممەتكە ئايلىنىدۇ. لېكىن، ئەگەر سمىتقا ئوخشاش ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان قىممەتنى ئەمەس، بەلكى ئىشچىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسى ئۈچۈن سېلىنغان قىممەتنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىغا مۇئەييەنلەشتۇرگەندە، ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ پەرقىنى چۈشىنىش مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ ئۈچۈن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىنىمۇ چۈشىنىش مۇمكىن ئەمەس. بۇ بىر قىسىم كاپىتال مەھسۇلاتنىڭ ماددىي جەھەتتىن شەكىللىنىش ئامىلىغا سېلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال دېگەن بۇ تەبىر مۇنداق بىر تەبىر ئاستىغا كۆمۈلۈپ قالىدۇ: ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال، دەۋرىيلىك ئوبوروتتىن ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز قىسمىغا مەنسۇپ. مۇنداق كۆمۈلۈپ قېلىش ئەمگەك كۈچىنى ئەمەس، بەلكى ئىشچىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسىنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىلىغا كىرگۈزۈش سەۋەبىدىن، ئاخىرقى هېسابتا ئورۇندىلىدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى پۇل بىلەن ئالدىن تۆلىنىدىغانلىقى ياكى بىۋاسىتە تۇرمۇش ۋاستىسى بىلەن ئالدىن تۆلىنىدىغانلىقىغا كەلسەك، ئۇنىڭ كارايىتى

چاغلىق ، گەرچە كېيىنكى خىلدىكى ئەھۋال كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا تەبىئىيكى ، ئىستىسنادۇر .[24]

شۇنداق قىلىپ ، ئا • سمىت بەرگەن تۇراقسىز كاپىتال تەبىرى ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال قىممەتكە نىسبەتەن ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە دەپ مۇئەييەنلەشتۈرۈلگەن ، — بۇ دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىدىكىلەرنىڭ تەبىرى ، لېكىن بۇنىڭدا دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىنىڭ ئالدىنقى شەرتى تاشلىۋېتىلگەن ، — ئۇ ناھايىتى ئوڭۇشلۇق ھالدا ۋارىسلىرىنى ئەمگەك كۈچىگە سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىكەنلىكىنى چۈشىنەلمەيدىغان قىلىپ قويغان . ئۇنىڭ ئۆزى باشقا بىر جايدا تېخىمۇ چوڭقۇر ۋە توغرا بايانلارنى بەرگەن بولسىمۇ ، لېكىن غەلىبە قازىنالمىغان ، ئۇنىڭ بۇ سەپسەتىلىرى ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىۋالغان . كېيىنكى چاغلاردىكى ئەسەر يازغۇچىلار ھەتتا تېخىمۇ يىراقلاپ كەتكەن . ئۇلار ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولۇشىدىكى تەبىر ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال بولغانلىقىدا دەپ ھېسابلاپ قالماي ، يەنە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ماھىيىتى ھەققىدىكى تەبىر ئۇنىڭ ئىشچىنىڭ تۇرمۇش ۋاستىسى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالدا ئىكەنلىكىدە دەپ

(24) ئا • سمىت ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەت ئېشىش جەريانىدىكى رولىنى چۈشىنىشنى قانداق توسقانلىقىنى تۆۋەندىكى بىر ئېغىز سۆز بىلەن ئىسپاتلاشقا بولىدۇ. بۇ يەردە، ئۇ دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىدىكىلەرگە ئوخشاش ئىشچىنىڭ ئەمگىكىنى تېرىلغۇ ئۇلاغلىرىنىڭ ئەمگىكى بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويىدۇ، ئۇ شۇنداق دەيدۇ: «يالغۇز ئۇنىڭ (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنىنىڭ) ياللانما ئىشچىسى ئىشلەپچىقىرىش ئەمگەكچىسى بولۇپ قالماي، بەلكى ئۇنىڭ تېرىلغۇ ئۇلاغلىرىمۇ ئىشلەپچىقىرىش ئەمگەكچىسى.» (2 - بۆلۈم 5 - باب 243 - بەت)



ھېسابلىغان . بۇنىڭدىن تەبىئىي ھالدا ، ئەمگەك فوندى توغرىسىدىكى[64] تەلىماتقا ئىگە بولغان ، يەنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىسىدىن تەركىب تاپقان ئەمگەك فوندى بەلگىلىنىپ بولغان بىر مىقدار ، بۇ مىقدار بىر جەھەتتىن ماددىي جەھەتتە ئىشچىنىڭ ئىجتىمائىي مەھسۇلاتتا ئىگىلەيدىغان ئۈلۈشىگە چەك قويىدۇ ، يەنە بىر جەھەتتىن ، ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشتا ، مۇقەررەر ھالدا سەرپ قىلىنىدۇ .

# 11 - باب
# تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال نەزەرىيىلىرى توغرىسىدا رىكاردو

رىكاردو قىممەت قانۇنىيىتىدىن مۇستەسنا ئەھۋاللارنى، يەنى ئىش ھەققى نورمىسىنىڭ باھاغا تەسىر كۆرسىتىشى توغرىسىدىكى تۇرلۇك ئەھۋاللارنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈنلا تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنى ئىغىزغا ئالىدۇ.[65]

لېكىن، ئەسلىدىكى مۇجمەل قاراشلار دەسلەپتىلا تۆۋەندىكىدەك يېنىكلىك بىلەن كەلتۈرۈلگەن مىسالدا ئىپادىلەنگەن:

«تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆزۈنغا چىداش دەرىجىسى جەھەتتىكى مۇنداق پەرق، بۇ ئىككى كاپىتال بىلەن بىرلىشىش ئىھتىماللىقىنىڭ نىسبىتىنىڭ مۇنداق كۆپ خىللىقى.»(25)

(2 5) "This difference in the degree of durability of fixed capital, and this variety in the proportions in which the two sorts of capital may be combined." — 25 - بەت «قائىدە».



بۇ ئىككىسى قانداق كاپىتال دەپ سوراپ باققانىدۇق، بىزگە مۇنۇلار ئاڭلاندى:

«ئەمگەكنى قامدايدىغان كاپىتال بىلەن قورال - سايمان، ماشىنا ۋە ئۆي - ئىمارەتلەر ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالنىڭ بىرلىشىش ئىھتىماللىقىنىڭ نىسبىتىمۇ كۆپ خىل بولىدۇ.»(26)

شۇڭا، تۇراقلىق كاپىتال ئەمگەك ۋاسىتىسىگە، ئەمگەك كاپىتالى ئەمگەككە سېلىنغان كاپىتالغا تەڭ. ئەمگەكنى قامدايدىغان كاپىتال ئا. سمىتنىڭكىدىن كۆچۈرۈۋالغان كونا رەزگى سۆز. بۇ يەردە بىر تەرەپتىن، تۇراقسىز كاپىتال ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن، يەنى ئەمگەككە سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىلگەن. يەنە بىر تەرەپتىن، قارىمۇقارشىلىق قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىدىن — ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئارقىلىق — ئېرىشكەن ئەمەس، بەلكى ئوبوروت جەريانىدىن (سمىتنىڭ كونا قالايمىقانچىلىقلىرىدىن) ئېرىشكەن يەكۈن بولغاچقا، قوش خاتالىق مۇئەييەنلىكى بارلىققا كەلگەن.

بىرىنچىدىن، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆزۈنغا چىداش دەرىجىسىنىڭ پەرقى بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن شەكىللەنگەن كاپىتالنىڭ تەركىب تېپىشىدىكى پەرق

(2 6) "The proportions, too, in which the capital that is to labour, and the capital that is invested in tools, machinery, and support buildings, may be variously combined." — 25 - بەت «قائىدە».

تەڭ قىلىپ قويۇلغان . لېكىن ، كېيىنكى بىر خىل پەرق قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشىدىكى پەرقنى بەلگىلەيدۇ ؛ ئەكسىچە ، ئالدىنقى بىر خىل پەرق قىممەتنىڭ قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىنى تەكشۈرگەندە ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مۇئەييەن قىممەتنى مەھسۇلاتقا يۆتكەش ئۇسۇلىغىلا چېتىلغان بولسا ، ۋەھالەنكى ، ئوبوروت جەريانىنى تەكشۈرگەندە ، سېلىنغان كاپىتالنىڭ يېڭىلىنىش مەزگىلىگىلا تاقىلىدۇ ياكى يەنە بىر نۇقتىدىن تەكشۈرگەندە ، كاپىتالنىڭ ئالدىن تۆلىنىش مەزگىلىگىلا تاقىلىدۇ . ئەگەر بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئىچكى ئاپپاراتلارنى كۆزەتمەي ، بەلكى نەق ھادىسىلەرنى چىقىش قىلىپ تەكشۈرگەن بولساق ، ئۇنداقتا بۇ ئىككى خىل پەرق ئەمەلىيەتتە قوشۇلۇپ بىر بولۇپ كېتەتتى . ئىجتىمائىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوخشاش بولمىغان تارماقلارغا سېلىنغان كاپىتال ئىچىدىكى تەقسىم قىلىنىشىدىن ئېيتقاندا ، كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئالدىن تۆلىنىش مەزگىلىنىڭ پەرقى (مەسىلەن ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئۆمرى ) ۋە كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئورگانىك تەركىب تېپىشى (دېمەك ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئوبوروتىمۇ ) ، ئومۇمىي پايدا نورمىسىنىڭ تەكشىلىنىشى ۋە قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش باھاسىغا ئايلىنىشىغا نىسبەتەن ئوخشاش دەرىجىدە رول ئوينايدۇ (تەسىر كۆرسىتىدۇ ) .

ئىككىنچىدىن ، ئوبوروت جەريانىدىن قارىغاندا ، بىر تەرىپى ئەمگەك ۋاستىسى ، يەنى تۇراقلىق كاپىتال ، يەنە بىر تەرىپى ئەمگەك ماتېرىياللىرى ۋە ئىش ھەققى ، يەنى تۇراقسىز كاپىتالدۇر . لېكىن ئەمگەك جەريانى ۋە قىممەت ئاشۇرۇش (كۆپەيتىش ) جەريانىدىن قارىغاندا ، بىر تەرىپى ئىشلەپچىقىرىش



ۋاستىلىرى (ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك ماتېرىياللىرى ) ، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال ، يەنە بىر تەرىپى ئەمگەك كۈچلىرى ، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالدۇر . كاپىتالنىڭ ئورگانىك تەركىب تېپىشى (1 توم 2 - كىتابنىڭ 23 - بابى 2 - پاراگراف 1148 - ، 1149 - بەتلىرى“ )دىن ئېيتقاندا ، ئوخشاش بىر قىممەت مىقدارىغا ئىگە ئۆزگەرمەس كاپىتالدا ، ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ كۆپ ، ئەمگەك ماتېرىيالىنىڭ ئاز بولۇشى ياكى ئەمگەك ماتېرىيالىنىڭ كۆپ ، ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ئاز بولۇشى قىلچە مۇناسىۋەتسىزدۇر ، ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال بىلەن ئەمگەك كۈچلىرى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالنىڭ نىسبىتىگە باغلىق . ئەكسىچە ، ئوبوروت جەريانىدىن قارىغاندا ، يەنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىدىن قارىغاندا ، مۇئەييەن قىممەت مىقدارىغا ئىگە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئەمگەك ماتېرىياللىرى ۋە ئىش ھەققىگە قانداق نىسبەتتە تەقسىم قىلىنىشى ئوخشاشلا مۇناسىۋەتسىزدۇر . بىر نۇقتىئىنەزەردىن قارىغاندا ، ئەمگەك ماتېرىيالى بىلەن ئەمگەك ۋاستىسى بىر كاتېگورىيىگە مەنسۇپ ، ئەمما ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال قىممىتى بىلەن قارىمۇقارشىدۇر . يەنە بىر نۇقتىئىنەزەردىن قارىغاندا ، ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال ئەمگەك ماتېرىيالى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال بىلەن بىر بولىدۇ ، ئەمما ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ .

شۇڭا ، رىكاردونىڭ نەزەرىدە ، ئەمگەك ماتېرىياللىرى (خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال ) ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال قىممىتى ھېچقايسى تەرەپتە كۆرۈنمەيدۇ . ئۇ تامامەن يوق

بولۇپ كېتىدۇ . دېمەك ، ئۇ تۇراقلىق كاپىتال تەرەپتە قويۇشقا مۇۋاپىق كەلمەيدۇ ، چۈنكى ئوبوروت ئۇسۇلى جەھەتتە ، ئۇ ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال بىلەن تامامەن ئوخشاش . يەنە بىر جەھەتتىن ، ئۇنى تۇراقسىز كاپىتال تەرەپكىمۇ قويماسلىق كېرەك ، چۈنكى ، مۇنداق بولغاندا ئا • سمىتكە ۋارىسلىق قىلىنغان ھەممە شەپىسىنى چىقارماي داۋاملاشتۇرۇپ كېلىنگەن ، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قارىمۇقارشىلىقىنى ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قارىمۇقارشىلىقى بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويۇش ئۇسۇلى پۈت تىرەپ تۇرالمايدۇ . رىكاردو مول مەنتىقە ئىقتىدارى بىلەن بۇ نۇقتىنى ھېس قىلماي قالمايدۇ . شۇڭا ، بۇ بىر قىسىم كاپىتال ئۇنىڭ نەزەرىدە غايىب بولىدۇ .

بۇ يەردە شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى ، كاپىتالىست ئىش ھەققى ئۈچۈن سالغان كاپىتال سىياسىي - ئىقتىساد ئاتالغۇسى بىلەن ئېيتقاندا ، بىر خىل ئالدىن تۆلەشنى كۆرسىتىدۇ ، ئۇنىڭ مۇددىتى ئوخشاش بولمايدۇ ، بۇنىڭدا مەسىلەن ، ئىش ھەققىنىڭ ھەپتىدە ، ئايدا ياكى ئۈچ ئايدا بىر قېتىم بېرىدىغانلىقىغا قاراش كېرەك . ئەمەلىي ئەھۋال دەل بۇنىڭ ئەكسىچە . ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى كاپىتالىستقا ئالدىن تۆلەيدۇ ھەمدە ھەپتە بويىچە ، ئاي بويىچە ياكى ئۈچ ئاي بويىچە تۆلەيدۇ . بۇنىڭدا ھەپتىدە ، ئايدا ياكى ئۈچ ئايدا بىر قېتىم ئىش ھەققى ئالىدىغانلىقىغا قاراش كېرەك . ئەگەر كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەققىنى ئىش قىلىپ بولغاندىن كېيىن بەرمەي ، بەلكى ئەمگەك كۈچىنى **سېتىۋالغان** بولسا ، مۇنداقچە ئېيتقاندا ، ئەگەر ئۇ ئىشچىغا كۈندە ، ھەپتىدە ، ئايدا ياكى ئۈچ ئايدا ئالدىن بىر قېتىم ئىش ھەققى بېرىدىغان بولسا ، ئاندىن شۇ مۇددەت بويىچە ئالدىن تۆلىگەن بولىدۇ . ئۇ ،



ئەمگەك بىر قانچە كۈن ، بىر قانچە ھەپتە ، بىر قانچە ئاي **داۋاملاشقاندىن** كېيىن ئاندىن ئىش ھەققى بېرىپ ، ئەمگەكنى سېتىۋالمىغان ، ئەمگەك داۋاملاشقان ۋاقىتتا قاراپ ئىش ھەققى **بەرمىگەنىكەن** ، بۇلارنىڭ ھەممىسى بىر خىل كاپىتالىستىك ئاستىن - ئۈستۈن قىلىشتىنلا ئىبارەت ، خالاس . ئىشچىنىڭ كاپىتالىستقا ئەمگەك قىلىش شەكلى بىلەن ئالدىن تۆلىشى كاپىتالىستنىڭ پۇل شەكلى بىلەن ئىشچىغا ئالدىن تۆلىشىگە ئايلىنىپ قالغانلىقىنى كىم ئويلاپتۇ . كاپىتالىستنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بىر ۋاقىتتا — مەھسۇلات ياساش ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىتنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقىغا ئاساسەن ھەم مەھسۇلات ئوبوروتى ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىتنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقىغا ئاساسەن — ئاندىن ئوبوروتتىن مەھسۇلاتنىڭ ئۆزىنى ياكى ئۇنىڭ قىممىتىنى (جۈملىدىن ، ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتنى ) قايتۇرۇۋالىدۇ ياكى ئۇندۇرۇۋالىدۇ . بۇھال ئىشنىڭ ماھىيىتىنى قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ . تاۋارنى سېتىۋالغۇچىنىڭ تاۋارنى قانداق بىر ياقلىق قىلىشى تاۋارنى ساتقۇچى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولىدۇ . كاپىتالىست ماشىنىنىڭ ھەممە پۇلىنى بىر قېتىمدىلا تامامەن ئالدىن تۆلىشى بىلەن بۇ ماشىنىغا بىرقەدەر ئەرزان باھادا ئېرىشەلمەيدۇ ، بۇ قىممەت پەقەت ئوبوروتتىنلا بىر - بىرلەپ قايتىپ كېلىدۇ . كاپىتالىست يەنە پاختىنىڭ قىممىتىنىڭ پاختىدىن ئىشلەنگەن مەھسۇلاتقا تامامەن كىرىدىغانلىقى تۈپەيلىدىن پاختىنى قىممەترەك سېتىۋالمايدۇ ، ئۇمۇ مەھسۇلات سېتىپ ھەممە قىممەتنى بىر قېتىمدىلا تولدۇرۇۋالالمايدۇ .

قايتىپ كېلىپ رىكاردو ئۈستىدە توختىلايلى :

1 . ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى مۇئەييەن بەلگىلىنىپ بولغان (شۇ سەۋەبتىن ئۇنىڭ ئۆزى

ئۆزگەرمەيدۇ ) بىر كاپىتال قىسمى ، بەلگىلىنىپ بولغان بىر قىممەت مىقدارى (ئەمگەك كۈچىگە تەڭ تۇرىدىغان دەپ پەرەز قىلىنغان قىممەت ، گەرچە بۇ يەردە ئىش ھەققى ئەمگەك كۈچىگە تەڭ تۇرسىمۇ ، ئەمگەك كۈچىدىن چوڭ بولسىمۇ ، ياكى ئەمگەك كۈچىدىن كىچىك بولسىمۇ ، ئۇنىڭ بىلەن مۇناسىۋەتسىز ) ۋە ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدىغان ، قىممەت يارىتىدىغان بىر كۈچ بىلەن ، يەنى ئەمگەك كۈچى بىلەن ئۆزئارا ئالمىشىدۇ ، ئەمگەك كۈچى بولسا ئۆزىنىڭ كاپىتالىست تەرىپىدىن تۆلەنگەن قىممىتىنى يارىتىپلا قالماي ، يەنە شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا قوشۇمچە قىممەت ، يەنى ئەسلىدە مەۋجۇت بولمىغان ، تەڭ قىممەتتىكى نەرسە بىلەن سېتىۋالمايدىغان قىممەتنىمۇ ئىشلەپچىقىرىدۇ . ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى بۇ بىر قىسىم كاپىتالنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىگە كىرگۈزۈپ ، ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن تامامەن ئوخشاشمايدىغان قىلىپ قويىدۇ . ئەگەر ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال ئوبوروت جەريانىدىنلا تەكشۈرۈلىدىغان بولسا ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ تۇراقسىز كاپىتال سۈپىتىدە ، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ئۈچۈن سېلىنغان تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ ، ئۇنداقتا ، ئۇنىڭ بۇ خۇسۇسىيىتى يوقىلىدۇ . بۇ نۇقتا تۆۋەندىكى پاكىت تەرىپىدىن ئىپادىلىنىپ بولغان : مۇنداق ئەھۋال ئاستىدا ، ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال تۇراقسىز كاپىتال تۈرى ئىچىدە ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بىر تەركىبىي قىسمى بىلەن ، يەنى ئەمگەك ماتېرىياللىرى ئۈچۈن سېلىنغان قىسمى بىلەن قوشۇلۇپ كېتىدۇ ، ئەمما ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ يەنە بىر تەركىبىي قىسمى بىلەن ، يەنى ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۈچۈن سېلىنغان قىسمى بىلەن



قارىمۇقارشى بولىدۇ . بۇ يەردە قوشۇمچە قىممەتكە ، يەنى سېلىنغان قىممەت سوممىسىنى كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغان شەرتكە تامامەن سەل قارالغان بولىدۇ . ئوخشاشلا مۇنۇ پاكىتلارغىمۇ سەل قارالغان بولىدۇ : ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالنىڭ مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلگەن ئاشۇ بىر قىسىم قىممىتى يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان (دېمەك ئەمەلىي ھالدا قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان ) ، ماتېرىيالدىن مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلگەن ئاشۇ بىر قىسىم قىممەت يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلمىغان ، ئەمەلىي ھالدا قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىلمىغان ، بەلكى مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئىچىدىلا ساقلاپ قېلىنغان ، شۇڭا ، پەقەت مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە قايتىدىن بارلىققا كەلگەن . ئەمدى تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قارىمۇقارشى بولۇشى نۇقتىئىنەزىرىدىن قارايلى ، پەرق پەقەت شۇنىڭدىلا : تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن ئەمگەك ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى تاۋارنىڭ قىممىتىگە بىر - بىرلەپ كىرگۈزۈلىدۇ ، دېمەك پەقەت تاۋارنىڭ سېتىلىشىدىن بىر - بىرلەپ تولدۇرۇۋېلىنىدۇ ، شۇڭا ، ئومۇمەن ئالغاندا ، بىر - بىرلەپ پەيدىنپەي تولدۇرۇۋېلىنىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن ئەمگەك كۈچى ۋە ئەمگەك ئوبيېكتى (خام ئەشيا قاتارلىقلار )نىڭ قىممىتى تامامەن مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلىدۇ ، دېمەك تاۋارنىڭ سېتىلىشى بىلەن ھەممىسى تولدۇرۇۋېلىنىدۇ . بۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا ، ئوبوروت جەريانىدىن ئېيتقاندا ، كاپىتالنىڭ بىر قىسمى تۇراقلىق كاپىتال بولۇپ ، يەنە بىر قىسمى تۇراقسىز كاپىتال بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا ، مۇئەييەن مىقداردا ئالدىن تۆلەنگەن قىممەت مەھسۇلاتقا يۆتكىلىدۇ ، شۇنىڭدەك قىممەت مەھسۇلاتنىڭ

سېتىلىشى بىلەن قايتىدىن تولدۇرۇۋېلىنىدۇ. ئەمدىكى پەرق قىممەتنىڭ يۆتكىلىشى، دېمەك قىممەتنىڭ تولۇقلىنىشىنىڭ بىر - بىرلەپ، پەيدىنپەي ئورۇندىلىشى ياكى بىر قېتىمدىلا ئورۇندىلىشىدىن ئىبارەت بولىدۇ. مۇنداق بولغاندا، ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى ھەل قىلغۇچ پەرق يوققا چىقىرىلىدۇ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەكىللىنىش سىرى ۋە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ سىرى، يەنى مۇئەييەن قىممەت ۋە بۇ قىممەتنى گەۋدىلەندۈرىدىغان بۇيۇم تايىنىپ كاپىتالغا ئايلىنىدىغان شەرتمۇ يوققا چىقىرىلىدۇ. كاپىتالنىڭ ھەنىنۋا تەركىبىي قىسمىدا پەقەت ئوبوروت ئۇسۇلىنىڭ پەرقىلا بولىدۇ (ۋەھالەنكى، تاۋار ئوبوروتى بۇرۇن بولغان، بەلگىلىنىپ بولغان قىممەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك، ئەلۋەتتە)؛ ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال بىلەن خام ئەشيا، خام تەييار مەھسۇلات، قوشۇمچە مەھسۇلات ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال (ئەمگەك ۋاستىلىرى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ) ئورتاق ھالدا بىر تۈرلۈك ئالاھىدە ئوبوروت ئۇسۇلىغا ئىگە.

شۇنىڭ بىلەن بىز بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادنىڭ نېمە ئۈچۈن ئەسلىي ئىقتىدارى بىلەن ئا• سمىتنىڭ «ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان» كاتېگورىيىسى بىلەن «تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال» كاتېگورىيىسىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىشتەك ئۇسۇلىدا چىڭ تۇرغانلىقى ھەمدە بىر ئەسىردە بۇ ئۇسۇلغا ئەۋلادمۇئەۋلاد تەنقىد بەرمەيلا ۋارىسلىق قىلىپ كەلگەنلىكىنى چۈشىنىۋالالايمىز. بۇرژۇئا سىياسىي ئىقتىسادىدا، ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال خام ئەشيا، ماتېرىيال ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالدىن



زادى پەرقلەنمەيدۇ، ئەمما پەقەت شەكىل جەھەتتە — ئۇنىڭ بىر - بىرلەپ ياكى بىجىرىم ھالدا مەھسۇلات بولۇپ ئوبوروت بولىدىغانلىقىغا قارىلىدۇ — ئۆزگەرمەس كاپىتالدىن پەرقلىنىدۇ. شۇڭا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ رېئال ھەرىكىتىنى، دېمەك كاپىتالىستىك ئېكسپلاتاتسىيىنىڭ رېئال ھەرىكىتىنى چۈشىنىشكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئاساس بىراقلا بۇزۇپ تاشلانغان. مەسىلە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ قايتىدىن بارلىققا كەلگەنلىكىدىنلا ئىبارەت.

سمىتنىڭ مۇنداق ئارىلاشتۇرۇۋېتىشلىرىنى تەنقىد بەرمەيلا قوبۇل قىلىش، رىكاردوغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، كەلتۈرۈپ چىقارغان مۇشكۇلچىلىك كېيىنكى چاغدىكى ئاقىلغۇچىلارغا كەلتۈرۈپ چىقارغان مۇشكۇلاتتىنلا (ئۇلار ئۈچۈن ئېيتقاندا ئۇقۇملارنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىش ھەرگىز مۇشكۇل ئىش ئەمەس) چوڭ بولۇپ قالماي، بەلكى ئا• سمىتنىڭ ئۆزىگە كەلتۈرۈپ بەرگەن مۇشكۇلاتتىن چوڭ بولدى، چۈنكى سمىتقا قارىغاندا رىكاردو قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەتنى تېخىمۇ ئىزچىل - كېسكىن، تېخىمۇ ئېنىق شەرھلىگەن، ئەمەلىيەتتە ئىچكى ئا• سمىتنى مۇئەييەنلەشتۈرۈپ، تاشقى ئا• سمىتنى ئىنكار قىلغان.

مۇنداق ئارىلاشتۇرۇۋېتىش دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىدىكىلەردە بولمىغان. «يىللىق ئالدىن تۆلەش» بىلەن «ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەش»نىڭ پەرقى كاپىتالنىڭ (مەخسۇس يېزا ئىگىلىك كاپىتالىنى كۆرسىتىدۇ) ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىش مەزگىلى بىلەنلا مۇناسىۋەتلىك؛ ئۇلارنىڭ قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشى توغرىسىدىكى چۈشەنچىلىرى ئۇلارنىڭ نەزەرىيىلىرىنىڭ مۇنداق پەرق بىلەن مۇناسىۋەتسىز

بولغان بىر قىسمى بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار ئۇلارنى ئۆزىنىڭ نەزەرىيىسىنىڭ مۇھىم نۇقتىسى قاتارىدا ئوتتۇرىغا قويغان. ئۇلار قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىنى كاپىتالنىڭ ئۆزىدىن چۈشەندۈرمەي، بەلكى پەقەت كاپىتالنىڭ مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىلا، يەنى يېزا ئىگىلىكىدىلا ئاندىن قوشۇمچە قىممەت شەكىللىنىدۇ دەپ قارايدۇ.

2. ئۆزگىرىشچان كاپىتال تەبىرىدە، — دېمەك ھەرقانداق بىر قىممەت نورمىسىنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشىدىن ئېيتقاندا، — ماھىيەتلىك نەرسە شۇكى، كاپىتالىست مۇئەييەن بېكىتىلىپ بولغان (بۇ مەنىدىن ئېيتقاندا ئۆزگەرمەستۇر) بىر قىممەت مىقدارىنى قىممەت يارىتىدىغان كۈچ بىلەن تېگىشىدۇ؛ بىر قىممەت مىقدارىنى قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى، قىممەتنىڭ ئۆز ئالدىغا ئېشىشى بىلەن تېگىشىدۇ. كاپىتالىست ئىشچىنىڭ ھەققىنى مەيلى پۇل بىلەن تۆلىسۇن ياكى تۇرمۇش ۋاستىسى بىلەن تۆلىسۇن، بۇ ماھىيەتلىك مۇئەييەنلىككە تەسىر يەتمەيدۇ. بۇ يەردە ئۆزگىرىدىغىنى پەقەت كاپىتالىست ئالدىن تۆلىگەن قىممەتنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى. بىر سورۇندا، بۇ قىممەت پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، ئىشچى بۇ پۇلنى ئېلىپ ئۆزى بازارغا بېرىپ تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ يەنە بىر سورۇندا، ئۇ تۇرمۇش ۋاستىسى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ، ئىشچىنىڭ بىۋاسىتە ئىستېمال قىلىشىغا بېرىلىدۇ. ئەمەلىيەتتە، تەرەققىي تاپقان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىغا ھەققىنى پۇل ئارقىلىق تۆلەشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، يەنى ئۇ ئوبوروت جەريانى ۋاستىچى قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ، دېمەك پۇل ئىگىلىكىنى ئالدىنقى شەرت قىلغانغا ئوخشاش. لېكىن قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى، دېمەك ئالدىن



تۆلەنگەن قىممەت نورمىسىنىڭ كاپىتاللىشىشى ھەم ئىش ھەققىدىن ياكى ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشقا سېلىنغان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدىن كەلگەن ئەمەس، ھەم ئۇنىڭ ئەمەلىي نەرسە شەكلىدىن كەلگەن ئەمەس. قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى قىممەتنىڭ قىممەت يارىتىدىغان كۈچ بىلەن تېگىشىلىشىدىن، ئۆزگەرمەس بىر مىقدارنىڭ ئۆزگىرىشچان بىر مىقدارغا ئايلىنىشىدىن كېلىدۇ.

ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ تۇراقلىق بولۇش دەرىجىسىنىڭ چوڭ ياكى كىچىك بولۇشى ئۇنىڭ چىداش دەرىجىسىگە باغلىق، دېمەك بىر خىل فىزىكىلىق خۇسۇسىيىتىگە باغلىق. باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ سەرپ بولۇشىنىڭ تېز ياكى ئاستا بولۇشى، تۇراقلىق كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەش ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشى ئۇنىڭ چىداملىق بولۇش دەرىجىسى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىشى ھەرگىز بۇنداق چىداشنىڭ فىزىكىلىق خۇسۇسىيىتىلا ئەمەس. مېتال زاۋۇتىدىكى خام ئەشيالار، شۇلارنى ئىشلىتىپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان ماشىنىغا ئوخشاش چىداملىق بولىدۇ ھەمدە شۇ ماشىنىنىڭ تاسما، ياغاچ قاتارلىق تەركىبىي قىسىملىرىدىنمۇ چىداملىق بولىدۇ. گەرچە مۇشۇنداق بولسىمۇ، خام ئەشيا قىلىپ ئىشلىتىلىدىغان مېتال يەنىلا تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ، بىراق ئوخشاش مېتالدىن ئىشلەنگەن، فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئەمگەك ۋاستىسى بولسا تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بولۇشىمۇ مۇمكىن. شۇڭا، ئوخشاش بىر خىل مېتالنىڭ بىر سورۇندا، تۇراقلىق كاپىتال تۈرىگە، يەنە بىر سورۇندا تۇراقسىز كاپىتال تۈرىگە كىرگۈزۈلۈشى ماددىنىڭ فىزىكىلىق خۇسۇسىيىتىدىن، مېتالنىڭ بۇزۇلۇشىنىڭ ئاستا ياكى تېز بولۇش دەرىجىسىنىڭ

ئوخشاش بولمىغانلىقىدىن بولغان ئەمەس. بۇنداق پەرقنى مېتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئوينىغان ئوخشاش بولمىغان رولى پەيدا قىلغان، ئۇ بىر سورۇندا ئەمگەك ئوبيېكتى، يەنە بىر سورۇندا ئەمگەك ۋاستىسى بولىدۇ دېگەن تۈزۈك.

ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى فۇنكسىيىسى، ئوتتۇرىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا ۋاقىتتا ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە، تەكرار ئەمگەك جەريانىدا قايتىدىن ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا، ئۇنىڭ ماددىي جەھەتتىكى چىداش دەرىجىسىنىڭ چوڭ ياكى كىچىك بولۇشىنى ئۇنىڭ فۇنكسىيىسى بەلگىلەيدۇ. لېكىن، ئۇنىڭ پۈتۈپ ماددىي جەھەتتىن چىداملىق بولۇشى ئۇنى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرمايدۇ. ئوخشاش بىر ماددا ئەگەر خام ئەشيا بولسا، تۇراقسىز كاپىتال بولىدۇ؛ ئەمما تاۋار كاپىتال بىلەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ پەرقىنى تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پەرقى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىدىغان ئاشۇ ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ قارىشىچە، ئوخشاش بىر خىل ماددا، ئوخشاش بىر ماشىنا، مەھسۇلات بولغاندا تۇراقسىز كاپىتال، ئەمگەك ۋاستىسى بولغاندا تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ.

گەرچە ئەمگەك ۋاستىسىنى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغىنى ئۇنىڭ پۈتۈپ چىداملىق ماددا بولۇشى ئەمەس، لېكىن ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاستىسى بولۇپ ئوينايدىغان رولى ئۇنىڭ بىرقەدەر چىداملىق ماتېرىيالدىن ئىشلىنىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا، ماتېرىيالنىڭ چىداملىق بولۇشى ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاستىسى فۇنكسىيىسىنى ئۆتىشىنىڭ بىر شەرتى، دېمەك ئۇنى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغان ھېلىقى ئوبوروت ئۇسۇلىنىڭ ماددىي ئاساسى. باشقا شەرتلەر ئوخشاش بولغان ئەھۋالدا، ئۇنىڭ ماددىي



جەھەتتىن بۇزۇلۇشىنىڭ ئوخشاش بولمىغان تېز ياكى ئاستىلىق دەرىجىسى ئۇنىڭ مۇقىملىق دەرىجىسىنىڭ ئوخشاش بولمىغان چوڭ ياكى كىچىك بولۇشىدىن دېرەك بېرىدۇ، شۇڭا ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتال بولۇشتەك خاراكتېرى بىلەن ئىنتايىن زىچ باغلىنىشلىق.

ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنى پەقەت تۇراقسىز كاپىتال نۇقتىئىنەزىرى بويىچە تەكشۈرگەندە، يەنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى قىلىپ تەكشۈرگەندە، ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پەرقى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىلگەنىكەن، ئۇنداقتا تەبىئىيكى، ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ ماددىي رېئاللىقى ئۇنىڭ مۇقىم كاپىتاللىق خاراكتېرىنىڭ مۇھىم ئاساسى بولغانغا ئوخشاش، ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالنىڭ ماددىي رېئاللىقىدىن ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال خاراكتېرى كېلىپ چىقىدۇ، ئاندىن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ماددىي رېئاللىقى تۇراقسىز كاپىتالنى بەلگىلەيدۇ.

ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالنىڭ رېئال ماددىسى ئەمگەكنىڭ ئۆزى، رول ئوينايدىغان، قىممەت يارىتىدىغان ئەمگەك كۈچى ۋە جانلىق ئەمگەكتۇر. كاپىتالىست ئۆلۈك، ئوبيېكتلاشقان ئەمگەككە ئۇنى تېگىشىپ، ئۇنى ئۆزىنىڭ كاپىتالىغا كىرگۈزىدۇ، مۇشۇنداق قىلغاندىلا ئۇنىڭ قولىدىكى قىممەت ئاندىن ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدىغان بىر قىممەتكە ئايلىنىدۇ. لېكىن، كاپىتالىست ئۆز ئالدىغا قىممەت ئاشۇرىدىغان مۇنداق كۈچنى ساتمايدۇ. مۇنداق كۈچ ئۇنىڭ ئەمگەك ۋاستىسىگە ئوخشاش، باشتىن - ئاخىر ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ. لېكىن ھەرگىز ئۇ ساتقان مەھسۇلاتقا

ئوخشاش ئۇنىڭ تاۋار كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى بولمايدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا، ئەمگەك ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولىدۇ، تۇراقلىق كاپىتال بولۇپ ئەمگەك كۈچى بىلەن قارشىلاشمايدۇ. ئوخشاشلا ئەمگەك ماتېرىيالى بىلەن قوشۇمچە ماتېرىيالمۇ تۇراقسىز كاپىتال بولۇپ ئەمگەك كۈچى بىلەن بىر بولۇپ كەتمەيدۇ؛ ئەمگەك جەريانى نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، ھەر ئىككىلىسى ماددىي ئامىل بولۇپ، ئادەم ئامىلى بولغان ئەمگەك كۈچى بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ. قىممەت ئاشۇرۇش جەريانى نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، ھەر ئىككىلىسى ئۆزگەرمەس كاپىتال بولۇپ ئەمگەك كۈچى بىلەن، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولىدۇ. ياكى بۇ يەردە كۆرسىتىلگىنى ئوبوروت جەريانىغا تەسىر كۆرسىتىدىغان ھېلىقىدەك ماددىي پەرق بولىدىغان بولسا، ئۇنداقتا، ئۇنداق پەرق پەقەت شۇ يەردىكى، قىممەت (ئۇ ئوبيېكتلاشقان ئەمگەكتىن باشقا نەرسە ئەمەس)نىڭ خاراكتېرى ۋە رول ئوينايدىغان ئەمگەك كۈچى (ئۇ ئوبيېكتلىشىۋاتقان ئەمگەكتىن باشقا نەرسە ئەمەس)نىڭ خاراكتېرىدىن شۇنداق كېلىپ چىقىدۇ: ئەمگەك كۈچى ئۆزى فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان مەزگىلدە، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ؛ ئەمگەك كۈچى جەھەتتە ھەرىكەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، قىممەت يارىتىدىغان نەرسە بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، ئەمگەك كۈچىنىڭ مەھسۇلاتى جەھەتتە، تۇرغۇن شەكىل جەھەتتە يارىتىلغان قىممەت بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئەمگەك كۈچى تەسىر كۆرسەتكەن (رول ئوينىغان)دىن كېيىن، كاپىتال ئەمدىلىكتە، بىر تەرەپتىن، ئەمگەك كۈچى تەرىپىدىن ۋە يەنەبىر تەرەپتىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپمايدىغان بولۇپ قالىدۇ. ئەمگەك كۈچى



ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال قىممىتى ئەمدىلىكتە مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلگەن قىممەت بولىدۇ (قوشۇمچە قىممەتكە باراۋەر بولىدۇ). جەرياننى قايتا - قايتا داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، مەھسۇلاتنى چوقۇم سېتىش كېرەك، بۇنىڭدىن ئىگە بولغان پۇلغا ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قايتىدىن ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش ھەمدە ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا كىرگۈزۈش كېرەك. شۇنىڭ بىلەن ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال، ئەمگەك ماتېرىياللىرى قاتارلىقلار ئۈچۈن سېلىنغان ھېلىقى بىر قىسىم كاپىتالغا ئوخشاش، يەنىلا ئەمگەك ۋاستىلىرىگە مۇقىملىشىۋاتقان كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتالنىڭ خاراكتېرىنى ئالىدۇ.

ئەكسىچە، ئەگەر تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان، ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال بىلەن بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتال (خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار) ئورتاق ئىگە بولغان مۇئەييەنلىك ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ ماھىيەتلىك مۇئەييەنلىكى دەپ قارىلىدىغان بولسا، دېمەك، تۆۋەندىكى بۇ نۇقتا كېيىنكىسىنىڭ ماھىيەتلىك مۇئەييەنلىكى دەپ قارالسا؛ تۇراقسىز كاپىتال ئۈچۈن سېلىنغان قىممەت تۇراقسىز كاپىتال ئىستېمال قىلىنغانلىقتىن ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتقا تامامەن كۆچىدۇ، ئەمما تۇراقلىق كاپىتالغا ئوخشاش، مەھسۇلاتقا تەدرىجىي ھالدا بىر - بىرلەپ كۆچمەيدۇ. شۇڭا، ئۇنى مەھسۇلاتنى سېتىپ تولۇقلاش كېرەك. ئۇنداقتا، ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان ھېلىقى بىر قىسىم كاپىتالمۇ ماددىي جەھەتتىن رول ئويناۋاتقان ئەمگەك كۈچىدىن تەركىب تاپماسلىقى، بەلكى ئىشچىنىڭ ئىش ھەققىگە سېتىۋېلىنغان تۈرلۈك ماددىي

ئامىللاردىن ، دېمەك ئىشچىنىڭ ئىستېمالىغا كىرگەن ئاشۇ بىر قىسىم ئىجتىمائىي تاۋار كاپىتالدىن ، يەنى تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تېپىشى كېرەك . شۇنداق قىلىپ ، تۇراقلىق كاپىتال بىرقەدەر ئاستا بۇزۇلىدىغان ، شۇ سەۋەبتىن بىرقەدەر ئاستا تولۇقلىنىدىغان ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ . ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال بولسا بىرقەدەر تېز تولۇقلاشقا تېگىشلىك تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ .

ۋەھالەنكى ، بۇزۇلۇشىنىڭ تېز ياكى ئاستا بولۇشى ئوتتۇرىسىدا ئېنىق چەك - چېگرا بولمايدۇ .

«ئىشچى ئىستېمال قىلىدىغان يېمەكلىكلەر ۋە كىيىم - كېچەكلەر، ئۇ ئىچىدە ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئۆي - ئىمارەتلەر، ئۇ ئەمگەك ۋاقتىدا ئىشلىتىدىغان ئەسۋاب - سايمانلار بۇزۇلۇپ تۇرىدۇ. لېكىن، بۇ ئوخشاش بولمىغان كاپىتاللارنىڭ چىداش ۋاقتى چوڭ پەرقلىق بولىدۇ: هور ماشىنىسى پاراخوتتىن ئۇزاق چىدايدۇ، پاراخوت ئىشچىنىڭ كىيىمىدىن ئۇزاق چىدايدۇ، ئىشچىنىڭ كىيىمى ئۇ ئىستېمال قىلىدىغان يېمەكلىكتىن ئۇزاق چىدايدۇ».[27]

بۇ يەردە ، رىكاردو ئىشچى تۇرىدىغان ئۆي ، ئىشچىنىڭ جاهازلىرى ، ئىشچىنىڭ پىچاق ، ۋىلكا ، قاچا - قۇچا قاتارلىق لازىمەتلىكلىرىنى ، ئۇلارنىڭ ئەمگەك ۋاستىلىرىگە ئوخشاش ئۇزۇنغا چىدايدىغانلىقىنى ئۇنتۇپ قالغان . بەزى بۇيۇملارغا ئوخشاش ، ئوخشاش تۈردىكى بۇيۇملار بۇ يەردە ئىستېمال

(27) "The food and clothing consumed by the labourer, the buildings in which he works, the implements wiht which his labour is assisted, are all of a perishable nature. There is, however, a vast difference in the time for which these different capitals will endure: a steam—engine will last longer than a ship, a ship than the clothing of the labourer, and the clothing of the labourer longer than the food which he consumes." — رىكاردو «قائىدە» (26 - بەت).



ۋاستىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، ئۇ يەردە ئەمگەك ۋاستىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ .

رىكاردونىڭ دېگەنلىرىنىڭ پەرقى شۇنداق :

«بەزى كاپىتال تېز سەرپ بولىدۇ، شۇڭا دائىم ئىشلەپچىقىرىشقا توغرا كېلىدۇ، بەزى كاپىتال ئاستا سەرپ بولىدۇ، مۇنداق ئەھۋالغا ئاساسەن، تۇراقسىز كاپىتال ۋە تۇراقلىق كاپىتال پەرقى بولىدۇ».[28]

ئۇ يەنە بىر ئىلاۋە قوشقان :

«مۇنداق پەرق ماھىيەتلىك پەرق ئەمەس، ئۇنىڭدىن ئېنىق چەك - چېگرا بەلگىلىگىلى بولمايدۇ».[29]

شۇنداق قىلىپ ، بىز يەنە تەلىيىمىز ئوڭ كېلىپ دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى قېشىغا كەلدۇق . ئۇلارنىڭچە «يىللىق ئالدىن تۆلەش» بىلەن «ئەسلىي ئالدىن تۆلەش»نىڭ پەرقى ئىشلىتىلگەن كاپىتالنىڭ ئىستېمال ۋاقتى جەھەتتىكى پەرقى بولىدۇ ، شۇ سەۋەبتىن ، ئىشلىتىلگەن كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى جەھەتتىكى پەرقى بولىدۇ . ئەمما ، ئۇلاردا ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشتىكى مۇھىم ھادىسىگە ئايلىنىدۇ ھەمدە «ئىقتىساد جەدۋىلى»دىكى ئوبوروت جەريانى بىلەن باغلىنىشلىق ئىش بولىدۇ ، بۇ يەردە بولسا سۇبيېكتىپ جەھەتتىكى بىر خىل

(28) "According as capital is rapidly perishable and requires to be frequently reproduced, or is of slow consumption, it is classed under the heads of circulating, or fixed capital."

(29) "A division not essential, and in which the line of demarcation cannot be accurately drawn."

پەرققە ئايلىنىدۇ، مەسىلەن، رىكاردو ئېيتقانغا ئوخشاش بىر خىل ئارتۇقچە پەرققە ئايلىنىدۇ.

ئەمگەككە سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال بىلەن ئەمگەك ۋاستىلىرىگە سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ پەرقى پەقەت ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە، دېمەك ئۇنىڭ ئوبوروت مەزگىلىدە ئىكەن، ئالدىنقى بىر قىسىم كاپىتال تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان، كېيىنكى بىر قىسىم كاپىتال ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقانىكەن، ئالدىنقىسىنىڭ كېيىنكىسى بىلەن بولغان پەرقى بۇزۇلۇشىنىڭ تېز ئىكەنلىكىدە، ئالدىنقىسىنىڭ ئۆزى بۇزۇلۇشىنىڭ تېز ياكى ئاستا بولۇشى جەھەتتىمۇ ئوخشاش بولمىغانىكەن، ئەمگەك كۈچىگە سېلىنغان كاپىتال بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە سېلىنغان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى ئالاھىدىلىككە ئىگە ھەرقانداق پەرق تەبىئىي ھالدا يوققا چىقىرىلىدۇ.

بۇ نۇقتا رىكاردونىڭ قىممەت تەلىماتى بىلەن تامامەن زىت، ئۇنىڭ ئەمەلىيەتتە قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى بولغان پايدا نەزەرىيىسى بىلەنمۇ تامامەن زىت. ئۇ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنى تەكشۈرگەندە، ئومۇمەن، ئوخشاش مىقداردىكى كاپىتال ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا سېلىنغاندا تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال دەپ ئايرىلغان، ئوخشاش بولمىغان نىسبەتنىڭ قىممەت قانۇنىيىتىگە نىسبەتەن قانداق تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقى ھەمدە مۇنداق ئەھۋال كەلتۈرۈپ چىقارغان ئىش ھەققى ئۆرلەش ياكى تۆۋەنلەش ھادىسىسىنىڭ باھاغا نىسبەتەن قانداق تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈش بىلەنلا چەكلىنىپ قالغان. لېكىن ئۇ چەكلىك بولغان ئاشۇنچىلىك تەتقىقاتتىمۇ، تۇراقلىق



كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتالنى ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىپ، ئىنتايىن زور خاتالىق سادىر قىلغاچقا، ئەمەلىيەتتە، ئۇنىڭ تەتقىقاتى تامامەن خاتا ئاساسنى چىقىش قىلغان. بۇنىسى مۇنداق: 1. ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال قىممىتى تۇراقسىز كاپىتال تۈرىگە كىرگۈزۈشكە بولغانىكەن، شۇڭا ئۇ تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ مۇئەييەنلىكىنى، بولۇپمۇ ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ بۇ تۈرگە كىرگۈزۈلۈشىنىڭ شەرتىنى خاتا شەرھلىگەن. 2. ئەمگەككە سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىكەنلىكىدەك بۇ بىر مۇئەييەنلىكنى ئۇنىڭ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان تۇراقسىز كاپىتال ئىكەنلىكىدەك بۇ بىر مۇئەييەنلىك بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن.

ئەسلىدە ناھايىتى ئېنىق ئىدىكى، ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتالنىڭ تۇراقسىز كاپىتال ئىكەنلىكىدەك بۇ بىر مۇئەييەنلىك بىر خىل ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان مۇئەييەنلىك بولۇپ، بۇ مۇئەييەنلىكتە، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئالاھىدە خۇسۇسىيەتلىك پەرقى يوققا چىقىرىلغان؛ چۈنكى مۇشۇ مۇئەييەنلىككە ئاساسەن، بىر جەھەتتىن، ئەمگەككە سېلىنغان كاپىتال بىلەن خام ئەشيا قاتارلىقلارغا سېلىنغان كاپىتال تەڭ ئەھمىيەتكە ئىگە؛ بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا قوشۇپ بىر تەرەپ قىلىدىغان بۇ تۈر ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى بولغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئالاھىدە خۇسۇسىيەتلىك پەرقى بىلەن قىلچە مۇناسىۋەتسىز. يەنە بىر جەھەتتىن، ئەمگەككە ۋە ئەمگەك ۋاستىلىرىگە سېلىنغان بۇ ئىككى قىسىم كاپىتال گەرچە بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى بولسىمۇ،

لېكىن بۇ يەردە كۆرسىتىلگىنى ئۇلارنىڭ تامامەن ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇل بىلەن قىممەت ئىشلەپچىقىرىشقا قاتنىشىدىغانلىقى ئەمەس، بەلكى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ بەلگىلىنىپ بولغان قىممىتىنى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدىغان ۋاقىتنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقى.

مۇشۇنداق سورۇنلارنىڭ ھەممىسىدە، گەپ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا سېلىنغان، بەلگىلىنىپ بولغان قىممەتنىڭ مەيلى ئىش ھەققى، خام ئەشيانىڭ باھاسى بولسۇن ياكى ئەمگەك ۋاستىسىنىڭ باھاسى بولسۇن، مەھسۇلاتقا **قانداق** يۆتكىلىدىغانلىقى، يەنى **قانداق** قىلىپ مەھسۇلات ئارقىلىق ئوبوروت بولىدىغانلىقى، مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىدىغانلىقى، دېمەك تولۇقلىنىدىغانلىقىدا بولىدۇ. بۇ يەردىكى بىردىنبىر پەرق مۇشۇ **«قانداق»**تا، ئاشۇ قىممەتنىڭ يۆتكىلىشىدە، دېمەك ئوبوروتنىڭ ئالاھىدە ئۇسۇلىدا بولىدۇ.

ئالدىن ھەممىشە ھۆججەتلىشىپ بەلگىلەنگەن ئەمگەك باھاسى مەيلى پۇل بىلەن تۆلەنسۇن ياكى تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن تۆلەنسۇن، مەيلى بۇ سورۇندا بولسۇن ياكى ئۇ سورۇندا بولسۇن، مۇئەييەن بېكىتىلىپ بولغان باھانىڭ بۇ خۇسۇسىيىتى ئۆزگەرمەيدۇ. بىراق، ئىش ھەققىنى پۇل بىلەن تۆلىگەندە، روشەنكى، پۇلنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭكىدەك ئاشۇنداق ئۇسۇل بىلەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلمەيدۇ. دېمەك، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى قىممەتنىلا ئەمەس، بەلكى ماددىنىمۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزگىنىدەك كىرگۈزەلمەيدۇ. ۋەھالەنكى، ئەگەر ئىشچى ئىش ھەققىگە سېتىۋالغان تۇرمۇش ۋاستىسى بىۋاستە ھالدا



تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ماددىي شەكلى سۈپىتىدە خام ئەشيا قاتارلىقلار بىلەن بىللە ئوخشاش بىر تۈرگە كىرگۈزۈلسە ھەمدە ئەمگەك ۋاستىسى بىلەن قارىمۇقارشى قىلىپ قويۇلسا، ئۇنداقتا، بۇ ھال ئىشنى باشقا بىر خىل تاشقى كۆرۈنۈشكە ئىگە قىلىپ قويىدۇ. بەزى بۇيۇملارنىڭ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئەمگەك جەريانىدا مەھسۇلاتقا يۆتكەلسە، يەنە بەزى بۇيۇملارنىڭ، يەنى تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۇلارنى ئىستېمال قىلىدىغان ئەمگەك كۈچلىرى ئىچىدە قايتىدىن پەيدا بولىدۇ ھەمدە ئەمگەك كۈچىنىڭ رولى ئارقىلىق ئوخشاشلا مەھسۇلاتقا يۆتكىلىدۇ. بۇ ئىككى سورۇندا، مەسىلە ئوخشاشلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ مەھسۇلاتتا نوقۇل ھالدا قايتا پەيدا بولۇشىدىن ئىبارەت بولىدۇ (دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمىدىكىلەر بۇ نۇقتىغا ئەمەل قىلىدۇ، شۇڭا سانائەت ئەمگىكىنىڭ قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغانلىقىنى ئىنكار قىلىدۇ). مەسىلەن، ۋېيلېند بىز بۇرۇن ستاتا كەلتۈرگەن بىر ئابزاس سۆز[67] دە شۇنداق دەيدۇ:

«كاپىتالنىڭ قانداق شەكىلدە يەنە پەيدا بولۇشى زۆرۈر ئەمەس ... كىشىلەرنىڭ ياشىشى ۋە راھەتلىنىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۈرلۈك ئوزۇق - تۈلۈك، كىيىم - كېچەك ۋە ئۆي - جايلارمۇ ئۆزگىرىدۇ. ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشى بىلەن ئۇلار ئىستېمال قىلىۋېتىلىدۇ، ئەمما ئۇلارنىڭ قىممىتى ... يەنە نامايان بولىدۇ.» («سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرى» 31 -، 32 - بەتلەر)

بۇ يەردە، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى شەكلى بىلەن ئىشلەپچىقىرىشقا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قىممىتى ئوخشاشلا مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىدە قايتىدىن

نامايان بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئامەتلىك هالدا سىرلىق بىر نەرسىگە ئايلىنىدۇ. مەهسۇلات ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەنبەسىمۇ تامامەن يوشۇرۇلۇپ قالىدۇ.

ئىككىنچىدىن، بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىقىغا خاس بولغان فېتىشىزممۇ شۇنىڭ بىلەن پۈتىدۇ. مۇنداق فېتىشىزم نەرسە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا خۇددى تامغا باسقاندەك ئىگە بولغان ئىجتىمائىي، ئىقتىسادىي خاراكتېرنى تەبىئىيلا بۇ نەرسىلەرنىڭ ماددىي تەبىئىتىدىن پەيدا بولغان خاراكتېرگە ئايلاندۇرۇۋېتىدۇ. مەسىلەن، ئەمگەك ۋاستىلىرى تۇراقلىق كاپىتال دېگەن بۇ تەبىر زىددىيەت ۋە قالايمىقانچىلىق تېرىيدىغان سخولاستىك تەبىردۇر. بىز ئەمگەك جەريانىنى بايان قىلغاندا (1 - تومنىڭ 5 - بابىدا)، تۈرلۈك ماددىلارنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ زادى ئەمگەك ۋاستىسى، ئەمگەك ماتېرىيالى بولىدىغانلىقى ياكى زادى مەهسۇلات بولىدىغانلىقىنىڭ تامامەن ئۇلارنىڭ ئەينى چاغدا مۇئەييەن ئەمگەك جەريانىدا ئوينايدىغان رولىغا، ئۇلارنىڭ فۇنكسىيىسىگە باغلىق ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدۇق. ئوخشاشلا، ئەمگەك ۋاستىسىمۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىلا، ئومۇمەن ئالغاندا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىلا كاپىتالدۇر، شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئومۇمەن ئالغاندا كاپىتالدۇر، ئۇ كاپىتالنىڭ ئىقتىسادىي مۇئەييەنلىكىگە ئىگە بولىدۇ، كاپىتالنىڭ ئىجتىمائىيلىقىغا ئىگە بولغان ئەهۋالدىلا ئاندىن تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ؛ ئىككىنچىدىن، ئەمگەك ۋاستىلىرى پەقەت ئۆزلىرى بىر خىل ئالاهىدە ئۇسۇل بىلەن ئۆزلىرىنىڭ قىممىتىنى مەهسۇلاتقا يۆتكىگەندىلا، ئاندىن تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ. بولمىسا ئۇلار



يەنىلا ئەمگەك ۋاستىسى بولىدۇ، تۇراقلىق كاپىتال بولمايدۇ. ئوخشاشلا، ئوغۇت قاتارلىق قوشۇمچە ماتېرىياللار گەرچە ئەمگەك ۋاستىسى بولمىسىمۇ، لېكىن ئۇلار كۆپ قىسىم ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭكىگە ئوخشاش ئالاهىدە ئۇسۇل بىلەن قىممەت يۆتكىسە، ئۇنداقتا، ئۇلارمۇ تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ. بۇ يەردىكى گەپ تۈرلۈك ماددىي بۇيۇملارنى تۈرلەرگە ئايرىيدىغان تەبىر ئۈستىدە ئەمەس، مۇئەييەن كاتېگورىيە بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان مۇئەييەن فۇنكسىيە ئۈستىدە كېتىۋاتىدۇ.

ئەگەر تۇرمۇش ۋاستىسىنىڭ ئۆزى هەرقانداق ئەهۋالدا ئىش هەققى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال بولۇشتەك خۇسۇسىيەتكە ئىگە دەپ قارالسا، ئۇنداقتا، «ئەمگەكنى قامداش» « to support labour» (رىكاردو، 25 - بەت)مۇ مۇنداق «تۇراقسىز» كاپىتالنىڭ خاراكتېرىگە ئايلىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، تۇرمۇش ۋاستىسى «كاپىتال» بولمىغان بولسا، ئۇ ئەمگەكنى قامدىيالمىغان بولاتتى، دەپ قارىغان. ئەمەلىيەتتە، تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ كاپىتاللىق خاراكتېرى دەل تۇرمۇش ۋاستىسىنى: باشقىلارنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق كاپىتالنى قامداش، دېگەنگە ئوخشاش خۇسۇسىيەتكە ئىگە قىلغاندۇر.

ئەگەر تۇرمۇش ۋاستىسىنىڭ ئۆزى تۇراقسىز كاپىتال بولغان بولسا، — تۇراقسىز كاپىتال ئىش هەققىگە ئايلانغاندىن كېيىن — ئۇ هالدا يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن هالدا: ئىش هەققىنىڭ سانى ئىشچىنىڭ سانى ۋە مۇئەييەن مىقداردىكى تۇراقسىز كاپىتالنىڭ نىسبىتىگە باغلىق بولىدۇ، دېگەن يەكۈننى چىقارغىلى بولىدۇ. بۇ — كىشىلەر قوللىنىشقا ئامراق بىر ئىقتىسادشۇناسلىق قانۇنىدۇر. ئەمەلىيەتتە، ئىشچى بازاردىن ئىگە بولغان تۇرمۇش

ۋاستىسىنىڭ مىقدارى بىلەن كاپىتالىست ئۆزلەشتۈرگەن ، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ ئىستېمالىنى قامدايدىغان تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ مىقدارى قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئەمگەك باھاسىنىڭ نىسبىتىگە باغلىقتۇر .

رىكاردو بارتونغا[29[a]] ئوخشاش ، ھەممە يەردە ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ مۇناسىۋىتىنى تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مۇناسىۋىتى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەن . بىز كېيىن بۇنداق ئارىلاشتۇرۇۋېتىشنىڭ ئۇنىڭ پايدا نىسبىتى توغرىسىدىكى تەتقىقاتىنى قانداق قىلىپ تۈيۈق يولغا كىرگۈزۈپ قويغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتىمىز .[69]

رىكاردو يەنە دەۋرىي ئوبوروتتىكى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ سىرتىدىكى باشقا سەۋەبلەر پەيدا قىلغان پەرقلەرنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويىدۇ .

«يەنە شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتى ياكى ئۇنىڭ ئۇنى ئىشلەتكۈچىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىش ۋاقتى ئىنتايىن پەرقلىق بولىدۇ. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى ئۇرۇقلۇق ئۈچۈن سېتىۋالغان بۇغداينى، بولكىچىلىق خوجايىنى بولكا ياساش ئۈچۈن سېتىۋالغان بۇغداي بىلەن سېلىشتۇرغاندا، تۇراقلىق كاپىتال بولىدۇ. ئالدىنقىسى بۇغداينى يەرگە تېرىيدۇ، بىر يىلدىن كېيىن ئاندىن

(29 [a]) «جەمئىيەتتىكى ئەمگەكچىلەر سىنىپىنىڭ ئەھۋالىغا تەسىر يەتكۈزىدىغان مۇھىت توغرىسىدا» 1817 - يىل لوندون نەشرى. ئالاقىدار بىر ئابزاس 1 - توم 655 - بەتتىكى 79 - ئىزاھاتتا ستاتا كەلتۈرۈلگەن)[68] .



يىغىۋالىدۇ؛ كېيىنكىسى بۇغداينى ئۇن قىلىپ، بولكا ياساپ خېرىدارغا ساتىدۇ، بىر ھەپتىدە كاپىتالنى ئاجرىتىپ چىقىپ، ئوخشاش كەسىپنى قايتىدىن باشلايدۇ ياكى ھەرقانداق باشقا بىر كەسىپنى باشلايدۇ».[30]

بۇ يەردە ، ئالاھىدە بەلگىگە ئىگە بولغىنى شۇكى ، بۇغداي — گەرچە ئۇ ئاشلىق تۇرىگە كىرىپ تۇرۇقلۇق تۇرمۇش ۋاستىسى بولماي ، بەلكى خام ئەشيا بولغان بولسىمۇ ، — بىرىنچىدىن ، تۇراقسىز كاپىتالدۇر ، چۈنكى ئۇنىڭ ئۆزى تۇرمۇش ۋاستىسىدۇر ، ئىككىنچىدىن ، تۇراقلىق كاپىتالدۇر ، چۈنكى ئۇنىڭ قايتىپ كېلىشىگە بىر يىل كېتىدۇ . ۋەھالەنكى ، مەلۇم بىر خىل تۇرمۇش ۋاستىسىنى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرىدىغىنى قايتىپ كېلىش ۋاقتىنىڭ تېز ياكى ئاستا بولۇشى ئەمەس ، بەلكى قىممەتنىڭ مەھسۇلاتقا يۆتكىلىشىدىكى مۇئەييەن ئۇسۇلدۇر .

ئا • سمىت پەيدا قىلغان قالايمىقانچىلىقلار تۆۋەندىكىدەك ئاقىۋەتنى پەيدا قىلدى :

1 . تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن تاۋار كاپىتالىنىڭ پەرقى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىلدى . مەسىلەن ، ئوخشاش بىر ماشىنا تاۋار سۈپىتىدە بازاردا پەيدا بولغاندا ، تۇراقسىز كاپىتال بولىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزگەندە بولسا تۇراقلىق كاپىتال

(30) "It is also to be observed that the circulating capital may circulate, or be returned to its employer, in very unequal times. The wheat bought by a farmer to sow is comparatively a fixed capital to the wheat purchased by a baker to make into loaves. The one leaves it in the ground, and can obtain no return for a year; the other can get it ground into flour, sell it as bread to his customers, and have his capital free, to renew the same, or commence any other employment in a week." (26-، 27 - بەتلەر)

بولىدۇ. بۇ يەردە نېمە ئۈچۈن مەلۇم بىر خىل كاپىتالنىڭ يەنە بىر خىل كاپىتالغا قارىغاندا تېخىمۇ تۇراقلىق ياكى تېخىمۇ تۇراقسىز بولىدىغانلىقىنى زادى چۈشەنگىلى بولمايدۇ.

2. بارلىق تۇراقسىز كاپىتال ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان ياكى ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنىدىغان كاپىتال بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويۇلغان. جون • س • مىلل[70] قاتارلىقلار شۇنداق قىلغان.

3. ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ پەرقى بارتون، رىكاردولاردا تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پەرقى بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋېتىلگەن، ئاخىرىدا تامامەن تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پەرقى قىلىپ قويۇلغان، مەسىلەن، رامسېي[71] شۇنداق قىلغان. رامسېينىڭ قارىشىچە، ھەرقانداق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى، خام ئەشيا، ۋەھاكازالار، ئەمگەك ۋاستىسىگە ئوخشاش تۇراقلىق كاپىتالدۇر، پەقەت ئىش ھەققى ئۈچۈنلا سېلىنىدىغان كاپىتال تۇراقسىز كاپىتالدۇر. لېكىن، دەل مۇشۇنداق قىلىپ قويۇلغانلىقى ئۈچۈنلا ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ھەقىقىي پەرقىنى چۈشەنگىلى بولمايدۇ.

4. يېقىنقى مەزگىلدىكى بەزى ئەنگلىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى، بولۇپمۇ شوتلاندىيە ئىقتىسادشۇناسلىرى، مەسىلەن، ماكلېئوت[72]، پاتېرسون[73] قاتارلىقلار ھەممە شەيئىگە بانكا خىزمەتچىلىرىنىڭ تەسۋىرلەش قىيىن بولغان بىر تەرەپلىمە قاراشلىرى بىلەن مۇئامىلە قىلىپ، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنى «ھەرقاچان ئالغىلى بولىدىغان ئامانەت پۇل» بىلەن «ئالدىن ئۇقتۇرغاندىن كېيىن ئاندىن ئالغىلى بولىدىغان پۇل»نىڭ پەرقىگە ئايلاندۇرۇپ قويىدۇ.



# 12 - باب
# ئەمگەك مەزگىلى

بىر يىپ ئېگىرىش سانائىتى، بىر پاراۋۇزسازلىق سانائىتىدىن ئىبارەت ئىككى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ئىش كۈنى ئوخشاش، مەسىلەن، ئەمگەك جەريانى ئون سائەت داۋام قىلساق، بىر تارماق ھەر كۈنى، ھەر ھەپتىدە مۇئەييەن مىقداردا تەييار مەھسۇلات — پاختا يىپ ئىشلەپچىقارسا، يەنە بىر تارماقتا، ئەمگەك جەريانى تەكرار ھالدا ئۈچ ئاي داۋاملىشىپ، ئاندىن بىر تەييار مەھسۇلات — پاراۋۇز ئىشلەپچىقىرىلىشى مۇمكىن. بىر سورۇندا، مەھسۇلات ئايرىم تۈرۈش خاراكتېرىنى ئالغان بولۇپ، ھەر كۈنى ياكى ھەر ھەپتىدە، ئوخشاش ئەمگەك جەريانى قايتىدىن باشلىنىدۇ. يەنە بىر سورۇندا، ئەمگەك جەريانى داۋاملىشىپ تۇرىدۇ، نۇرغۇن كۈنلۈك ئەمگەك جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئۇلار ئۆز ئارا بىرلىشىدۇ، مەشغۇلات ئىزچىل بولىدۇ، خېلى ئۇزاق ۋاقىتتا ئاندىن بىر تەييار مەھسۇلات ئايرىلىدۇ. گەرچە بۇ يەردە ھەر كۈنلۈك ئەمگەك جەريانىنىڭ داۋاملىشىدىغان ۋاقتى ئوخشاش بولسىمۇ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىنىڭ داۋاملىشىدىغان ۋاقتى، يەنى بىر تەييار مەھسۇلاتنى ئايرىپ تاۋار قىلىپ بازارغا ئاپىرىش، دېمەك ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىن تاۋار كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن قايتا - قايتا داۋاملاشتۇرۇش زۆرۈر بولغان ئەمگەك جەريانىنىڭ داۋاملىشىدىغان ۋاقتى ناھايىتى روشەن پەرقلىق بولىدۇ. تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز

كاپىتالنىڭ پەرقى بۇ يەردىكى مەسىلە بىلەن مۇناسىۋەتسىز . ئىككى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى ئىشلەتكەن تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ نىسبىتى تامامەن ئوخشاش بولسىمۇ ، يۇقىرىدا دېيىلگەن پەرقلەر مەۋجۇت بولمايدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىنىڭ داۋاملىشىشىدىكى پەرق ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى ئوتتۇرىسىدىلا كۆرۈلۈپ قالماي ، بەلكى ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى ئىچىدىمۇ كۆرۈلىدۇ ، چۈنكى ئاپىرىدە بولىدىغان مەھسۇلاتنىڭ كۆلىمى چوڭمۇ بولىدۇ ، كىچىكمۇ بولىدۇ . بىر ئادەتتىكى تۇرار جاي سېلىنىشقا كەتكەن ۋاقىت بىر چوڭ زاۋۇت سېلىنىشقا كەتكەن ۋاقىتتىن ئاز بولىدۇ ، شۇڭا داۋاملىق ئەمگەك قىلىش زۆرۈر بولغان جەريانىمۇ قىسقا بولىدۇ . بىر پاراۋۇز ياساشقا ئۈچ ئاي كەتسە ، بىر برونە پاراخوت ياساشقا بىر يىل ياكى بىرقانچە يىل كېتىدۇ . ئاشلىق ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئازغىنە كەم بىر يىل كېتىدۇ ، قوي ، كالىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈن بىرقانچە يىل كېتىدۇ ، ياغاچ ماتېرىياللارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىت 12 يىلدىن 100 يىلغىچە بولىدۇ . يېزىدا بىر توپا يولنى بىرقانچە ئايدىلا ياساپ بولۇش مۇمكىن . لېكىن بىر تۆمۈر يولنى بىرقانچە يىلدا ئاندىن ياساپ بولغىلى بولىدۇ ؛ بىر پارچە ئاددىي گىلەمنى توقۇش ئۈچۈن بىر ھەپتە كېتىشى مۇمكىن ، ئەمما بىر گوبېلىن (تامغا ئاسىدىغان زىلچا ) توقۇش ئۈچۈن بىرقانچە يىل كېتىدۇ ، ۋەھاكازا . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىنىڭ داۋاملىشىشىدىكى پەرق پۈتمەس - تۈگىمەستۇر .

روشەنكى ، ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىنىڭ داۋاملىشىشىدىكى پەرق ، كاپىتال چىقىمى ئوخشاش بولغان چاغدا ، دەۋرىي ئوبوروت سۈرئىتىدە جەزمەن پەرق كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ ، دېمەك بېكىتىلىپ



بولغان كاپىتالنىڭ ئالدىن تۆلىنىش ۋاقتىدىمۇ جەزمەن پەرق كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ . ماشىنا - ستانوكلۇق يىپ ئىگىرىش فابرىكىسى بىلەن پاراۋۇز ياساش زاۋۇتىغا كاپىتال ئوخشاش مىقداردا ئىشلىتىلگەن دەپ پەرەز قىلساق ، ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بۆلۈنۈشى ئوخشاش ، كاپىتالنىڭ تۇراقلىق قىسمى بىلەن تۇراقسىز قىسمىنىڭ بۆلۈنۈشىمۇ ئوخشاش بولىدۇ ، ئاخىرىدا ئىش كۈنى ئوخشاش بولىدۇ ، ئىش كۈنىنىڭ زۆرۈر ئەمگەك ۋە قوشۇمچە ئەمگەككە بۆلۈنۈش نىسبىتىمۇ ئوخشاش بولىدۇ . ئىككىنچىدىن ، ئوبوروت جەريانىدىن پەيدا بولغان ھەمدە نۆۋەتتىكى مەسىلە بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان ھەممە ئەھۋالنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ تۇرايلى ، بىز پاختا يىپ بىلەن پاراۋۇزنىڭ ھەر ئىككىلىسى زاكاز بويىچە ئىشلەپچىقىرىلىدۇ ، ئۇنىڭ ئۈستىگە مال پۇلى تەييار مەھسۇلات ئۆتكۈزۈلگەن ھامان قولغا تېگىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز . بىر ھەپتىدىن كېيىن ، پاختا يىپ ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى پاختا يىپنى ئۆتكۈزۈپ ، سالغان تۇراقسىز كاپىتالى ۋە پاختا يىپ قىممىتى ئۆز ئىچىگە ئالغان تۇراقلىق كاپىتالنىڭ سەرپ بولغان قىسمىنى قايتۇرۇۋالىدۇ (بۇ يەردە قوشۇمچە قىممەتنى دېمەي تۇرىمىز ) . شۇڭا ، ئۇ قايتىدىن ئوخشاش كاپىتال بىلەن ئوخشاش بىر ئايلىنىشنى تەكرارلايدۇ . بۇ كاپىتال ئۆزىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنى تاماملايدۇ . ئەمما پاراۋۇز ياساش زاۋۇتى خوجايىنى ئۈچ ئايدا ، ھەر ھەپتىدە يېڭى كاپىتالنى ئىش ھەققى ۋە خام ئەشيا ئۈچۈن سېلىشى كېرەك ھەمدە ئۈچ ئاي ئۆتكەندىلا ، پاراۋۇزنى پۈتكۈزۈپ ئۆتكۈزگەندىن كېيىن ، مۇشۇ مەزگىلدە ئوخشاش بىر مەھسۇلاتنى ياساش ئۈچۈن ، ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىدە ، تەدرىجىي يوسۇندا سالغان تۇراقسىز كاپىتال ، ئاندىن

يەنە ئۆزىنىڭ ئايلانمىسىنى قايتىدىن باشلىيالايدىغان بىر شەكىلدە تۇرىدۇ؛ ئوخشاشلا ماشىنىنىڭ بۇ ئۈچ ئايدىكى ئۇپراپ بۇزۇلۇشى، ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئاندىن تولۇقلاشقا ئېرىشىدۇ. شۇڭا، بىرى بىر ھەپتىلىك سەرمايە؛ يەنە بىرى ھەپتىلىك سەرمايىنىڭ 12 ھەسسىسىگە تەڭ سەرمايە بولىدۇ. باشقا شەرتلەرنىڭ ھەممىسى ئوخشاش دەپ پەرەز قىلساق، بىر ئادەم ئىشلەتكەن تۇراقسىز كاپىتال يەنە بىر ئادەم ئىشلەتكەن كاپىتالنىڭ 12 ھەسسىسىگە باراۋەر بولۇشى كېرەك.

ھەپتىلىك ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ئوخشاش مىقداردا بولسا، بۇ يەردە مۇھىم بولمىغان بىر ئىش بولۇپ قالىدۇ. مەيلى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ مىقدارى قانچىلىك بولسۇن، بىر سورۇندا، ئالدىن تۆلىنىپ بىر ھەپتىدىن كېيىن بۇ كاپىتال يەنە قايتىدىن تەسەررۇپ قىلىنىپ، ئوخشاش تىجارەت بىلەن قايتا - قايتا شۇغۇللىنىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ ياكى يەنە بىر خىل تەسەررۇپ باشلىنىدۇ، يەنە بىر سورۇندا، تۆلىنىپ 12 ھەپتە ئۆتكەندىن كېيىن ئاندىن شۇنداق قىلىنىدۇ.

دەۋرىي ئوبوروت سۈرئىتىدىكى پەرق ياكى ئايرىم كاپىتالنىڭ ئوخشاش بىر كاپىتال قىممىتى يەنە يېڭى بىر ئەمگەك جەريانىدا ياكى يېڭى قىممەت ئاشۇرۇش جەريانىدا رول ئوينىشتىن بۇرۇن ئالدىن تۆلەنگەن ۋاقىتنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولغان چاغدىكى پەرقى، بۇ يەردە، تۆۋەندىكى ئەھۋالدىن كېلىپ چىقىدۇ:

بىر پاراۋوز ياكى ھەرقانداق بىر ماشىنىنى ياساش ئۈچۈن 100 ئىش كۈنى كېتىدۇ دەپ پەرەز قىلايلۇق، يىپ ئىگىرىش فابرىكىسى ۋە ماشىنىسازلىق زاۋۇتى ئىشلەتكەن ئىشچى سانىدىن ئېيتقاندا، بۇ 100 ئىش كۈنى ئوخشاشلا، غەيرىي ئىزچىل (ئايرىم تۇرىدىغان) مىقدار، پەرىزىمىزچە بولغاندا، ئۇ تەرتىپ بويىچە



داۋاملىشىدىغان، ھەرقايسىسى ئايرىم تۇرىدىغان، ۋاقتى ئون سائەتلىك بولغان 100 ئەمگەك جەريانىدىن تەركىب تاپىدۇ. لېكىن مەھسۇلاتتىن، يەنى ماشىنىدىن ئېيتقاندا، بۇ 100 ئىش كۈنى داۋاملىشىدىغان بىر مىقدار، 1000 ئەمگەك سائىتىدىن تەركىب تاپقان بىر ئىش كۈنى، ئايرىم بولغان، ئۆزئارا باغلىنىشلىق بولغان بىر ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتى بولىدۇ. تەرتىپ بويىچە داۋاملىشىدىغان، ئۆزئارا تۇتىشىدىغان بىرمۇنچىلىغان ئىش كۈنىدىن تەركىب تاپقان ئىش كۈنىنى مەن **ئەمگەك مەزگىلى** دەپ ئاتىدىم. بىز ئىش كۈنى دېگىنىمىزدە، ئىشچى ھەر كۈنى سەرپ قىلىش زۆرۈر بولغان ئەمگەك كۈچىنى، ھەر كۈنى ئەمگەك قىلىش زۆرۈر بولغان ۋاقىتنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقىنى كۆزدە تۇتىمىز. ئەمما ئەمگەك مەزگىلى دېگىنىمىزدە، مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنىڭ بىر تەييار مەھسۇلاتنى بېرىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولىدىغان، ئۆزئارا تۇتىشىدىغان ئىش كۈنىنىڭ سانىنى كۆزدە تۇتىمىز. بۇ يەردە، ھەربىر ئىش كۈنىدىكى مەھسۇلات قىسمەن مەھسۇلاتتىنلا ئىبارەت، ئۇ ھەر كۈنى داۋاملىق پىششىقلاپ ئىشلىنىپ، ئۇزاق ياكى قىسقا بىر ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا، ئاندىن بېجىرىم فورماتسىيىگە كىرىپ، بېجىرىم بىر ئىستېمال قىممىتىگە ئايلىنىدۇ.

شۇڭا، مەسىلەن، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كرىزىس تۈپەيلىدىن ئۈزۈلۈپ قېلىشى، قالايمىقان بولۇشى ئايرىم تۇرۇش خۇسۇسىيىتىگە ئىگە بولغان ئەمگەك مەھسۇلاتى ۋە ئىشلەپچىقىرىشتا ئۆزئارا تۇتىشىپ تۇرىدىغان بىرقەدەر ئۇزاق ئەمگەك مەزگىلىنىڭ بولۇشىغا موھتاج بولغان ئاشۇ ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىغا نىسبەتەن ئىنتايىن ئوخشىمايدىغان تەسىرلەرنى كۆرسىتىدۇ. بىر سورۇندا، بۈگۈنكى كۈندىكى مۇئەييەن

مىقداردىكى پاختا يىپ ، كۆمۈر قاتارلىقلارنى ئىشلەپچىقىرىشىدا ، داۋاملىق كېلىپ تۇرىدىغان پاختا ، كۆمۈر قاتارلىقلارنىڭ يېڭى ئىشلەپچىقىرىشى بولماي قالىدۇ . لېكىن كېمە - پاراخوت ، ئۆي - ئىمارەت ، تۆمۈريول قاتارلىقلارنىڭ ئەھۋالى باشقىچە بولىدۇ . ئەمگەكلا ئۈزۈلۈپ قالماي ، ئۆزئارا تۇتىشىپ تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتىمۇ ئۈزۈلۈپ قالىدۇ . ئەگەر قۇرۇلۇش داۋاملاشتۇرۇلمىسا ، ئىشلەپچىقىرىشتا سەرپ بولۇپ كەتكەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك بىھۇدە سەرپ بولغان بولىدۇ . كېيىن قۇرۇلۇش ئەسلىگە كەلگەن ھالەتتىمۇ ، ئۈزۈلۈپ قالغان ئاشۇ مەزگىلدىمۇ ھامان زىيان كۆرۈلىدۇ .

پۈتكۈل ئەمگەك مەزگىلىدە ، تۇراقلىق كاپىتالدىن ھەر كۈنى مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن ئاشۇ بىر قىسىم قىممىتى ، تا مەھسۇلات پۈتكەنگە قەدەر قاتمۇقات دۆۋىلىنىپ بارىدۇ . بۇ يەردە ، تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقىنىڭ ئەمەلىيەتتىكى مۇھىملىقى بىرلا ۋاقىتتا ئايان بولىدۇ . تۇراقلىق كاپىتال خېلى ئۇزاق ۋاقىتتا ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدۇ ، ئېھتىمال كۆپ يىللىق مەزگىل ئۆتكەندىن كېيىن ئاندىن يېڭىلاش زۆرۈرلۈكى تۇغۇلۇشى مۇمكىن . ھور ماشىنىسى ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئايرىم تۇرىدىغان ئەمگەك جەريانىنىڭ مەھسۇلاتى بولغان پاختا يىپقا ھەر كۈنى بىر - بىرلەپ يۆتكىشى ياكى ئۈچ ئايدا ئۆزىنىڭ قىممىتىنى ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتى ئىزچىل داۋاملىشىدىغان مەھسۇلات — پاراۋۇزغا يۆتكىشى ھور ماشىنىسى سېتىۋېلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كاپىتال چىقىمىغا نىسبەتەن ھېچقانداق تەسىر كۆرسەتمەيدۇ . بىر سورۇندا ، ھور ماشىنىسىنىڭ قىممىتى پارچە - پۇرات ، مەسىلەن ، ھەپتىدە بىر قېتىم قايتىپ كېلىدۇ ، يەنە بىر سورۇندا ، خېلى زور مىقداردا ، مەسىلەن ، ئۈچ



ئايدا بىر قېتىم قايتىپ كېلىدۇ . لېكىن بۇ ئىككى سورۇندا ، ھور ماشىنىسى 20 يىلدا ئاندىن يېڭىلىنىشى مۇمكىن . ھور ماشىنىسىنىڭ قىممىتىنىڭ مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى بىلەن بىر - بىرلەپ قايتىپ كېلىۋاتقان ھەربىر مەزگىلى ھور ماشىنىسىنىڭ ئۆزى مەۋجۇت بولغان مەزگىلدىن قىسقا بولسىلا ، ئوخشاش بىر پاراۋۇز بىرقانچە ئەمگەك مەزگىلىدە ، داۋاملىق تۇردە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ .

ئەكسىچە ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمى ئۇنداق ئەمەس . بۇ ھەپتە ئۈچۈن سېتىۋالغان ئەمگەك كۈچى شۇ ھەپتىدە سەرپ بولۇپ تۈگەيدۇ ھەمدە مەھسۇلاتتا بويۇملىشىپ بولىدۇ . ئۇ ھەپتە ئاخىرىدا ئۆز ھەققىگە ئېرىشىشى كېرەك . ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن سېلىنغان مۇنداق كاپىتال چىقىمى ئۈچ ئاي ئىچىدە ھەپتە بويىچە قايتا تەكرار چىقىم قىلىنىشى كېرەك . بۇ بىر قىسىم كاپىتالنىڭ شۇ ھەپتىدە قىلىنغان چىقىمى كاپىتالىستنى كېيىنكى ھەپتىدە ئەمگەك سېتىۋالمايدىغان قىلالمايدۇ ، ھەر ھەپتىدە يېڭى ئۈستىلىمە كاپىتال بىلەن ئەمگەك كۈچىگە ھەق تۆلەشكە توغرا كېلىدۇ . ئەگەر ھەممە كرېدىت مۇناسىۋىتىنى تىلغا ئالماي تۇرساق ، كاپىتالىست ھەر ھەپتىدە ئىش ھەققىنى پارچە - پۇرات بېرىپ تۇرغان ھالەتتىمۇ ، ئۇ يەنىلا ئۈچ ئايلىق ئىش ھەققىنى بەرگۈدەك ئىقتىدارغا ئىگە بولۇشى كېرەك . تۇراقسىز كاپىتالنىڭ باشقا قىسمى ، يەنى خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيالمۇ شۇنداق . ئەمگەك مەھسۇلاتقا قەۋەتمۇقەۋەت دۆۋىلىنىدۇ . ئەمگەك جەريانىدا ، سەرپ بولۇپ كەتكەن ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىلا مەھسۇلاتقا كۆچۈپ قالماي ، قوشۇمچە قىممەتمۇ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە كۆچىدۇ . بىراق ، تېخى پۈتمىگەن مەھسۇلاتقا كۆچىدۇ ، مۇنداق مەھسۇلات تېخى پۈتكەن تاۋار

فورماتسىيىسىگە ئىگە بولالمايدۇ ، شۇڭا ئوبوروت بولالمايدۇ . خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيالدىن مەھسۇلاتقا قەۋەتمۇقەۋەت كۆچكەن كاپىتال قىممىتىمۇ شۇنداق .

مەھسۇلاتنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ياكى يېتىشكە تېگىشلىك ئەسقاتىدىغان ئۈنۈمىنىڭ ئالاھىدە خاراكتېرىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ، ئۇزاق ياكى قىسقا ئەمگەك مەزگىلى بولۇشى كېرەك . بۇ مەزگىلنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقىغا قاراپ ، ھەمىشە تۇراقسىز كاپىتالنى (ئىش ھەققى ، خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيالنى ) داۋاملىق ئۈستىلەپ چىقىم قىلىشقا توغرا كېلىدۇ . مۇنداق تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ھېچقانداق قىسمى ئوبوروت شەكلىدە بولمايدۇ . شۇڭا ، مۇنداق تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ھەرقانداق قىسمى ئوخشاش بىر تەسەررۇپنى يېڭىباشتىن قايتا ئېلىپ بېرىشقا ئىشلىتىلگىنى يوق . ئەكسىچە ، ئۇنىڭ ھەربىر قىسمى ئارقا - ئارقىدىن ، شەكىللىنىۋاتقان مەھسۇلاتنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە تۇراقلىشىپ ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ شەكلى بىلەن چۈشەپ قويۇلىدۇ . لېكىن ، دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش ۋاقتى بىلەن ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قوشۇلمىسىغا باراۋەر بولىدۇ . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشى ، خۇددى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئۇزارغىنىغا ئوخشاش ، دەۋرىي ئوبوروتنىڭ سۈرئىتىنى ئاستىلىتىدۇ . ۋەھالەنكى ، كۆز ئالدىمىزدا مۇنۇ ئىككى نۇقتىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش زۆرۈر بولدى :

بىرىنچىسى ، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە توختايدىغان ۋاقىت ئۇزىرايدۇ . مەسىلەن ، بىرىنچى ھەپتىدە ئەمگەك ، خام ئەشيا قاتارلىقلارغا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مەھسۇلاتقا يۆتكەپ بېرىلگەن قىممىتىگە ئوخشاش ، پۈتكۈل ئۈچ



ئايدا ، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە بەند بولۇپ ، شەكىللىنىۋاتقان ، ئەمما تېخى پۈتمىگەن مەھسۇلاتقا كىرگۈزۈلگەچكە ، تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروتقا كىرەلمەيدۇ .

ئىككىنچىسى ، ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەك مەزگىلى ئۈچ ئاي داۋاملىشىدۇ ، ئەمەلىيەتتە بۇ مەزگىلدە بىر - بىرى بىلەن تۇتىشىدىغان بىرلا ئەمگەك جەريانى شەكىللىنىدىغان بولغاچقا ، ھەر ھەپتىدە ، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە بەزى يېڭى تۇراقسىز كاپىتاللارنى بۇرۇن سېلىنغان كاپىتالغا قوشۇشقا توغرا كېلىدۇ ، شۇڭا ، ئارقا - ئارقىدىن ئالدىن تۆلەنگەن ئۈستىلىمە كاپىتالنىڭ مىقدارى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزىرىشىغا ئەگىشىپ ئاشىدۇ .

بىز بۇرۇن پەرەز قىلىپ ئۆتكەن ئىدۇقكى ، يىپ ئىگىرىش سانائىتى ۋە ماشىنىسازلىق سانائىتىگە تەڭ مىقداردا كاپىتال سېلىنسا ، ئۇلار ئوخشاش نىسبەت بويىچە ، ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال دەپ ئايرىلىدۇ ھەم ئوخشاش نىسبەت بويىچە تۇراقلىق كاپىتال ۋە تۇراقسىز كاپىتال دەپ ئايرىلىدۇ ، ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقىمۇ ئوخشاش بولىدۇ ، قىسقىسى ، ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزاق دەرىجىسىنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، قالغان شەرتلەرنىڭ ھەممىسى ئوخشاش بولىدۇ . بىرىنچى ھەپتىدە ، ئىككىسىنىڭ چىقىمى ئوخشاش بولىدۇ ، لېكىن يىپ ئىگىرىش سانائىتى خوجايىنىنىڭ مەھسۇلاتى سېتىشقا تەييار بولۇپ قالىدۇ ھەمدە مال سېتىپ تاپقان پۇلغا يېڭى ئەمگەك كۈچى ۋە يېڭى خام ئەشيا قاتارلىقلارنى سېتىۋالالايدۇ . قىسقىسى ، ئىشلەپچىقىرىش ئوخشاش كۆلەم بويىچە ، داۋاملىق ئېلىپ بېرىلىدۇ . ئەمما ماشىنىسازلىق زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى ئۈچ ئايدىن كېيىن ، مەھسۇلاتى پۈتكەندە ، ئاندىن بىرىنچى ھەپتىدە ئىشلىتىۋەتكەن

تۇراقسىز كاپىتالنى يەنە پۇلغا ئايلاندۇرۇپ، بۇ پۇل بىلەن يېڭى تىجارەتنى باشلايدۇ. دېمەك بىرىنچىدىن، سېلىنغان كاپىتالنىڭ مىقدارى ئوخشاش بولغىنى بىلەن، قايتىپ كېلىشى ئوخشاش بولمايدۇ. ئىككىنچىدىن، گەرچە يىپ ئىگىرىش سانائىتى بىلەن ماشىنىسازلىق سانائىتى ئۈچ ئايدا ئوخشاش مىقداردا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئىشلەتكەن بولسىمۇ، لېكىن يىپ ئىگىرىش سانائىتى بىلەن ماشىنىسازلىق سانائىتى خوجايىنلىرىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، كاپىتال چىقىمىنىڭ مىقدارى تامامەن ئوخشاش بولمايدۇ، چۈنكى بىر سورۇندا ئوخشاش كاپىتال ناھايىتى تېز يېڭىلىنىدۇ، شۇڭا قايتىدىن ئوخشاش تىجارەتنى تەكرارلىغىلى بولىدۇ؛ يەنە بىر سورۇندا، كاپىتالنىڭ يېڭىلىنىشى بىرقەدەر ئاستا بولىدۇ، شۇڭا، يېڭىلىنىش مەزگىلى يېتىپ كەلگۈچە، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە يېڭى كاپىتال مىقدارىنى كونا كاپىتال مىقدارىغا ئۇستىلەشكە توغرا كېلىدۇ. شۇڭا، كاپىتالنىڭ مۇئەييەن قىسمىنىڭ يېڭىلىنىش ۋاقتى ياكى ئالدىن تۆلىنىش ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى ئوخشاش بولمايلا قالماي، بەلكى ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا قاراپ، ئالدىن تۆلەشكە تېگىشلىك كاپىتال مىقدارىنىڭ ئاز ياكى كۆپلىكىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ (گەرچە ھەر كۈنى ياكى ھەر ھەپتىدە ئىشلىتىلگەن كاپىتال ئوخشاش بولسىمۇ). بۇنداق ئەھۋال شۇنىڭ ئۈچۈن ئەھمىيەت بېرىشكە ئەرزىيدۇكى، چۈنكى كېيىنكى بابتا تەكشۈرۈلىدىغان ئەھۋالغا ئوخشاش، ئالدىن تۆلەش ۋاقتىنى ئۇزارتىشقا بولىدۇ، ئەمما ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتال مىقدارىنى شۇ سەۋەبتىن ئالدىن تۆلەش ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشى بىلەن نىسبەتلەشتۈرۈپ كۆپەيتىش ھاجەتسىز، كاپىتالنى بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىت ئۈچۈن ئالدىن



تۆلەش كېرەك، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىرقەدەر كۆپ مىقداردىكى كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدە بەند بولۇپ تۇرىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئانچە تەرەققىي تاپمىغان باسقۇچتا، ناھايىتى ئۇزاق ئەمگەك مەزگىلى كېتىدىغان، شۇ سەۋەبتىن بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىتتا كۆپ مىقداردا سەرمايە سالىدىغان كارخانىلار، بولۇپمۇ چوڭ كۆلەملىك تىجارەت بىلەنلا شۇغۇللىنىدىغان كارخانىلار، مەسىلەن، يول ياساش، قانال قېزىش قاتارلىق كەسىپلەر بىلەن شۇغۇللىنىدىغان كارخانىلارنى ياكى تامامەن كاپىتالىست باشقۇرماي، بەلكى يەرلىك ياكى دۆلەت پۇل چىقىرىپ باشقۇرىدۇ (ئەمگەك كۈچىگە كەلسەك، بىرقەدەر بالدۇر مەزگىلدە، تەڭدىن تولىسىدا مەجبۇرىي ئەمگەككە سېلىش يولىغا قويۇلىدۇ). ياكى بىرقەدەر ئۇزاق ئەمگەك مەزگىلى ئارقىلىق ئاندىن ئىشلەپچىقارغىلى بولىدىغان مەھسۇلاتلارنىڭ ناھايىتى ئاز بىر قىسمىنى كاپىتالىستلار ئۆزىنىڭ مال - مۈلكىگە تايىنىپ ئىشلەپچىقىرىدۇ. مەسىلەن، شەخسكە ئۆي سېلىپ بېرىلسە، شەخس بىناكارلىق خوجايىنىغا پۇلنى مۇددەتكە بۆلۈپ تۆلەيدۇ. شۇڭا، ئەمەلىيەتتە ئۇ ئۆينىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانىنىڭ سۈرئىتى بويىچە، ئۆينىڭ بەدىلىنى بىر - بىرلەپ تۆلەيدۇ. ئەمما كاپىتالىزمنىڭ تەرەققىي تاپقان مەزگىلىدە، بىر تەرەپتىن، كۆپ مىقداردىكى كاپىتال ئايرىم كاپىتالىستنىڭ قولىغا مەركەزلەشكەن بولىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئايرىم كاپىتالىستتىن باشقا يەنە بىرلەشكەن كاپىتالىستلار (پاي ھەسسىدارلىق شىركەتلىرى) بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن تەڭ ئىناۋەتلىك قەرز تۈزۈمىمۇ تەرەققىي قىلغان، كاپىتالىستىك قۇرۇلۇش خوجايىنى ئادەتتىن تاشقىرى ئەھۋال ئاستىدا، ئاندىن شەخسلەر ئۈچۈن ئۆي سېلىپ بېرىدۇ. خۇددى ئايرىم كاپىتالىست ھۆددىگەر سۈپىتىدە

تۆمۈريول قۇرۇلۇشى بىلەن شۇغۇللىنىشنى كەسىپ قىلغانغا ئوخشاش، ئۇمۇ بازار ئۈچۈن رەت - رەت ئۆيلەرنى سېلىپ بېرىش ياكى شەھەر رايونى قۇرۇلۇشىنى كەسىپ قىلىدۇ.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قانداق قىلىپ لوندون ئۆي - ئىمارەت بىناكارلىقىدا ئىنقىلاب قوزغىغانلىقىنى 1857 - يىلى بىر بىناكارلىق خوجايىنىنىڭ بانكا قانۇنى كومىتېتىدا بەرگەن گۇۋاھلىق سۆزلىرى بىلەن چۈشەندۈرۈپ بەرگىلى بولىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ ياش چاغلىرىدا، ئۆيلەرنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ زاكاز ئارقىلىق سېلىنىدىغانلىقىنى، ئۆي سېلىش ھەققىنىڭ، قۇرۇلۇشنىڭ مەلۇم باسقۇچى پۈتكەندە، بىناكارلىق خوجايىنىغا مۇددەتكە بۆلۈپ بېرىلىدىغانلىقىنى، پۇرسەتپەرەسلىك بىلەن ئۆي سېلىش ئەھۋالىنىڭ ناھايىتى ئاز كۆرۈلىدىغانلىقىنى؛ بىناكارلىق خوجايىنلىرىنىڭ ئاساسلىقى ئۆزلىرىنىڭ ئىشچىلىرىنى دائىم ئىش تاپالايدىغان قىلىپ، ئۇلارنىڭ تارقىلىپ كېتىشىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن شۇنداق قىلىدىغانلىقىنى ئېيتقان. 40 يىلغا يېقىن ۋاقىت مابەينىدە، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزگەردى. ھازىر، ئۆينى زاكاز قىلىپ سالدۇرىدىغان ئەھۋال ئىنتايىن ئاز قالدى. يېڭى ئۆيلەرگە ھاجىتى چۈشكەنلەر پۇرسەتپەرەسلىك بىلەن سېلىنغان ياكى سېلىنىۋاتقان ئۆيلەردىن بىرەر كورپۇس ئۆينى تاللىۋالىدىغان بولدى. بىناكارلىق خوجايىنى ئەمدىلىكتە ئۆينى خېرىدار ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى بازار ئۈچۈن سالىدىغان بولدى؛ تامامەن باشقا ھەرقانداق سانائەتچىگە ئوخشاش، بازاردا ئۇنىڭ پۈتكەن تاۋىرى بولۇشى شەرت. بۇرۇنلاردا، بىر بىناكارلىق خوجايىنى پۇرسەتپەرەسلىك قىلىش ئۈچۈن ئالاھەزەل بىرلا چاغدا 3 — 4 كورپۇس ئۆي سالاتتى؛ ئەمدى ئۇنىڭ چوڭ - چوڭ يەرلەرنى سېتىۋېلىپ (دېمەك قۇرۇلۇقتا ئېيتىلغاندەك،



ئادەتتىكى ئەھۋالدا 99 يىلنى مۆھلەت قىلىپ ئىجارىگە ئېلىپ)، ئۇ يەرلەردە 100 — 200 كورپۇس ئۆي سېلىشى زۆرۈر بولدى، شۇ سەۋەبتىن ئۇ باشقۇرىدىغان كارخانىنىڭ مال - مۈلكى ئۆزىنىڭ مال - مۈلكىدىن 20 دىن 50 ھەسسىگىچە ئېشىپ كەتتى. بۇ فوندىنى رەنە چارىسى بىلەن قەرز ئالىدىغان بولدى؛ پۇل ھەربىر كورپۇس ئۆينىڭ پۈتۈش ئەھۋالى بويىچە بىناكارلىق خوجايىنىغا بۆلۈپ بېرىلىدىغان بولدى. مۇبادا كرىزىس يۈز بېرىپ قالسا، مۇددەتكە بۆلۈپ ئالدىن بېرىدىغان پۇلنى تۆلەش توختاپ قالىدۇ، پۈتكۈل ئىشمۇ ئادەتتە توختاپ قالىدۇ؛ ئەڭ ياخشى ئىش ئۆي سېلىشنى توختىتىپ، ئەھۋال ياخشىلانغاندا ئاندىن سېلىش بولىدۇ؛ ئەڭ يامان ئىش يېرىم باھادا سېتىۋېتىپ بولدى قىلىش بولىدۇ. ھازىر، ھەرقانداق بىر بىناكارلىق خوجايىنى پۇرسەتپەرەسلىك بىلەن ئۆي سالمىسا، مۇنداق قۇرۇلۇش بىلەن زور كۆلەمدە شۇغۇللانمىسا تەرەققىي تاپالمايدىغان بولدى. بىناكارلىقنىڭ پايدىسى ئىنتايىن ئاز؛ بىناكارلىق خوجايىنىنىڭ ئاساسلىق پايدىسى يەر ئىجارىسىنى ئۆرلىتىپ، قۇرۇلۇش قىلىنىدىغان جاينى ئەپچىللىك بىلەن تاللاش ۋە ئۇنىڭدىن ئەپچىللىك بىلەن پايدىلىنىشتىن كېلىدۇ. پۈتكۈل بېلگراۋىيە ۋە تىبۇرنىيە، شۇنىڭدەك لوندون شەھىرى ئەتراپىدىكى مىڭلىغان، ئون مىڭلىغان داچىلارنىڭ ھەممىسى ئۆيگە ئېھتىياج چۈشۈپ قالار دەپ پۇرسەتپەرەسلىك قىلىش چارىسى بىلەن سېلىنغان («بانكا قانۇنى ئالاھىدە كومىتېتىنىڭ دوكلاتى» 1 - قىسمىدىن ستاتا كەلتۈرۈلدى، 1857 - يىلدىكى گۇۋاھلىق سۆزلىرى 5413 — 5418، 5435 — 5436 - نومۇرلۇق).

ئەمگەك مەزگىلى خېلىلا ئۇزاق ھەم كۆلىمى ناھايىتى زور بولغان ئىشلارنى قىلىش (باشقۇرۇش) پەقەت كاپىتالىنىڭ

جۇغلىنىشى ئىنتايىن روشەن بولغان، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىناۋەتلىك قەرز تۈزۈمىنىڭ تەرەققىياتى كاپىتالىستنى قولايلىق ۋاستىلەر بىلەن تەمىن ئېتىپ، ئۇنى ئۆزىنىڭ كاپىتالى بىلەن ئەمەس، بەلكى باشقىلارنىڭ كاپىتالى بىلەن ئالدىن تۆلەيدىغان، قاراملىق قىلىدىغان چاغدىلا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىشلىرىغا تامامەن ئايلىنىدۇ. لېكىن ئۆزىدىن مەلۇمكى، ئىشلەپچىقىرىشتىكى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ ئىشلەتكۈچىسىگە مەنسۇپ بولۇشى ياكى مەنسۇپ بولماسلىقى دەۋرىي ئوبوروت سۈرئىتى ۋە ۋاقتىغا تەسىر كۆرسەتمەيدۇ.

بەزى ئىشلار، مەسىلەن، ھەمكارلىشىش، ئىش تەقسىم قىلىش، ماشىنىلارنى ئىشلىتىش ئارقىلىق بىر ئىش كۈنىنىڭ مەھسۇلاتىنى ئاشۇرغىلى بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە، بىر - بىرى بىلەن تۇتىشىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ھەرىكىتى داۋامىدا ئەمگەك مەزگىلىنى قىسقارتقىلى بولىدۇ. مەسىلەن، ماشىنا ئۆي - ئىمارەت، كۆۋرۈك قاتارلىقلارنىڭ سېلىنىش ۋاقتىنى قىسقارتتى؛ ئورۇش ماشىنىسى، دان ئايرىش ماشىنىسى قاتارلىقلار پىشقان زىرائەتلەردىكى ئاشلىقنى پۈتكەن تاۋارغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن كېتىدىغان ئەمگەك مەزگىلىنى قىسقارتتى. پاراخوت ياساش تېخنىكىسىنىڭ يېڭىلىنىشى بىلەن پاراخوتنىڭ سۈرئىتى تېزلىدى، دېمەك دېڭىز قاتنىشى ئۈچۈن سېلىنغان سەرمايىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت بولۇش ۋاقتىنى قىسقارتتى. لېكىن بۇ قىسقارغان ئەمگەك مەزگىلىنىڭ، دېمەك قىسقارغان تۇراقسىز كاپىتالنى ئالدىن تۆلەش ۋاقتىنىڭ ئۆزگەرتىلىشى ئادەتتە تۇراقلىق كاپىتال چىقىمىنىڭ كۆپىيىشى بىلەن باغلىنىشلىق بولىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، بەزى تارماقلاردا، نوقۇل ھالدا ھەمكارلىقنىڭ كېڭىيىشى ئارقىلىق ئەمگەك مەزگىلىنى قىسقارتقىلى بولىدۇ؛



زور ئىشچىلار قوشۇنىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈپ، دېمەك نۇرغۇن جايدا بىرلا چاغدا ئىش باشلاپ بىر تۆمۈريولنىڭ پۈتۈش ۋاقتىنى قىسقارتقىلى بولىدۇ. بۇ يەردە دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنىڭ كۆپىيىشى ئارقىلىق قىسقىرايدۇ. بۇ سورۇنلارنىڭ ھەممىسىدە تېخىمۇ كۆپ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك كۈچى كاپىتالىستنىڭ قوماندانلىقىدا بىرلىشىشى كېرەك.

ئەمگەك مەزگىلىنىڭ قىسقىرىشى، ئادەتتە بۇ بىرقەدەر قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئېشىشى بىلەن باغلىنىشلىق بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ مىقدارى ئالدىن تۆلەش ۋاقتىنىڭ قىسقىرىشىغا ئەگىشىپ ئاشىدۇ. شۇڭا، بۇ يەردە شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كېرەككى، ھازىرقى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ مىقدارىنى تىلغا ئالماي تۇرغاندا، گەپ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ياكى ئۇلارغا ئىگىدارلىق قىلىش ھوقۇقىنىڭ قانداق دەرىجىدە ئايرىم كاپىتالىستنىڭ قولىغا تارقىلىدىغانلىقى ياكى مەركەزلىشىدىغانلىقى، دېمەك كاپىتالنىڭ توپلىنىشىنىڭ قايسى دەرىجىگە بارغانلىقى ئۈستىدە بارىدۇ. ئىناۋەت كاپىتالنىڭ شەخسنىڭ قولىغا توپلىنىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، تېزلىتىدۇ ۋە كېڭەيتىدۇ، مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئۇ ئەمگەك ۋاقتىنىڭ، دېمەك دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قىسقىرىشىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ.

بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، مەيلى ئەمگەك مەزگىلى ئۇدا بولسۇن ياكى ئۈزۈلۈپ تۇرىدىغان بولسۇن، ھامان مۇئەييەن تەبىئىي شارائىتقا باغلىق بولىدۇ، شۇڭا يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئۇسۇل بىلەن قىسقارتقىلى بولمايدۇ.

«دەۋرىي ئوبوروتنى تېزلىتىش دېگەن بۇ ئاتالغۇ ئاشلىق زىرائەتلىرى تېرىلغۇسىغا باب كەلمەيدۇ، چۈنكى بۇنداق تېرىلغۇ يىلدا بىر قېتىملا دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ. چارۋىغا كەلسەك، بىز: ئىككى يىلدا ياكى ئۈچ يىلدا يېتىلدۈرۈلىدىغان قوينىڭ، تۆت يىلدا ياكى بەش يىلدا يېتىلدۈرۈلىدىغان كالىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى قانداق تېزلىتىلىدۇ؟ دەپ سورايلا قويىمىز.» (ۋ • ۋالتېر • گوئود «سىياسىي، يېزا ئىگىلىكى ۋە سودا توغرىسىدىكى تۇرلۇك سەپسەتىلەر» 1866 ـ يىلى لوندون نەشرى، 325 ـ بەت)

ئالدىن نەق پۇل تەييارلاش (مەسىلەن، باج تاپشۇرۇش، يەر ئىجارىسى تۆلەش قاتارلىق مۇقىم چىقىملار ئۈچۈن) زۆرۈر بولغاندا، بۇ مەسىلىنى مۇنداق ھەل قىلىشقا بولىدۇ. مەسىلەن، تېخى ئىقتىسادىي ئۆلچەم يېشىغا يەتمىگەن چارۋىلار سېتىۋېتىلىدۇ ياكى سويۇۋېتىلىدۇ. ئەمما مۇنداقتا، يېزا ئىگىلىكىگە ئېغىر خەۋەپ يېتىدۇ؛ بۇ ئاخىرقى ھېسابتا گۆش باھاسىنىڭ ئۆرلەپ كېتىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

«بۇرۇن ئاساسلىقى چارۋا باقىدىغان كىشىلەر، يازدا ئوتتۇرا قىسىمدىكى ۋىلايەتلەرنىڭ چارۋىچىلىق فېرمىلىرىنى تەمىنلەيتتى، قىشتا شەرقىي قىسىمدىكى ۋىلايەتلەرنىڭ چارۋا قوتانلىرىنى چارۋا بىلەن تولۇقلايتتى ... بۇ كىشىلەر ئاشلىق باھاسىنىڭ تۇراقسىزلىشىش ۋە تۆۋەنلەپ كېتىشى سەۋەبىدىن قاتتىق نامراتلىشىپ كەتكەنىدى، شۇڭا سېرىق ماي ۋە پىشلاقنىڭ باھاسىنىڭ يۇقىرى بولۇشىدىن پايدىغا ئېرىشىپ، ناھايىتى خۇرسەن بولۇپ كېتىشتى؛ ئۇلار ھەپتىدە سېرىق ماينى بازارغا ئاپىرىپ سېتىپ كۈندىلىك چىقىملىرىغا رۇتال قىلدى ھەم پىشلاق بىلەن ۋاكالەتچى سودىگەردىن ئالدىن تۆلەنگەن پۇلغا ئېرىشتى (پىشلاق ئەكەتكۇدەك بولسىلا، ئۇ ئۇنى ئەكەتتىدىغان بولدى، ئۇنىڭ باھاسىنى ئەلۋەتتە ئۇ بەلگىلەيدۇ). شۇ سەۋەبتىن، ئۇنىڭ ئۈستىگە يېزا ئىگىلىكى سىياسىي ئىقتىساد قائىدىلىرىنىڭ باشقۇرۇشىنى قوبۇل قىلىدىغان بولغاچقا، بۇرۇن سۈت بۇيۇملىرىنى ئىشلەيدىغان جايلاردىن جەنۇبقا ئېلىپ بېرىلىدىغان موزايلار ئەمدىلىكتە كۆپ ھاللاردا، تۇغۇلغىنىغا 8 — 10 كۈن بولماي تۇرۇپلا بىرمىنھام، مانچېستىر، لىۋېرپول ۋە باشقا چوڭ ـ چوڭ قوشنا شەھەرلەرنىڭ قۇشخانىلىرىدا كۆپلەپ سويۇۋېتىلىۋاتىدۇ. ئەگەر سولۇدتىن باج ئېلىنمىغان بولسا، ئۇ ھالدا



ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنلىرىلا تېخىمۇ كۆپ پايدىغا ئېرىشىپ قالماي، ئۇلارنىڭ ياش ماللىرى چوڭراق ۋە سېمىزرەك بولغۇچە بېقىلغان بولاتتى، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىنەك باقمىغان كىشىلەرمۇ موزايلارنى سۈت ئورنىدا سولۇد بىلەن باقالايتتى؛ نۆۋەتتە، ياش مال ئىنتايىن كەمچىل بولۇۋاتقان ئەھۋالدىنمۇ ناھايىتى زور دەرىجىدە خالىي بولغىلى بولاتتى. ھازىر، ئەگەر بىز ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنلىرىغا موزاي بېقىشنى تەۋسىيە قىلساق، ئۇلار: بىز ناھايىتى ئېنىق بىلىمىز، موزايلارنى سۈت بىلەن باقساق پايدىسى تېگىدۇ، لېكىن بىرىنچىدىن، بىز نەق پۇل تۆلىشىمىز كېرەك، بۇ بىزنىڭ قولىمىزدىن كەلمەيدۇ؛ ئىككىنچىدىن، ناھايىتى ئۇزاق ساقلىغاندا ئاندىن پۇل قايتىپ كېلىدۇ، ئەمما سۈتچىلىك قىلساق پۇل دەرھال قايتىپ كېلىدۇ.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 11 ـ، 12 ـ بەتلەر)

دەۋرىي ئوبوروتنىڭ ئۇزارتىلىشى ئەنگلىيىدىكى ئۇششاق ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنلىرىغا شۇنداق زور تەسىر كۆرسەتكەنىكەن، ئۇنداقتا، ئۇنىڭ قۇرۇقلۇقتىكى ئۇششاق دېھقانلار ئارىسىدا قانچە زور ئاۋارىچىلىقلارنى مۇقەررەر ھالدا كەلتۈرۈپ چىقارغانلىقىنى چۈشىنىش تەس ئەمەس.

ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزاق دەرىجىسىنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، يەنى پۈتكەن، ئوبوروت قىلىشقا بولىدىغان تاۋارغا كېتىدىغان ۋاقىتنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، تۇراقلىق كاپىتالدىن مەھسۇلاتقا قەۋەتمۇقەۋەت يۆتكەلگەن قىممەت قىسمى دۆۋىلىنىدۇ ھەمدە بۇ قىممەت قىسمىنىڭ قايتىشى ئارقىغا سوزۇلىدۇ. لېكىن بۇنداق سوزۇلۇش تۇراقلىق كاپىتالنىڭ يېڭىدىن چىقىم بولۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ. ماشىنا ھەمىشە داۋاملىق تۇردە ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ، مەيلى ئۇنىڭ ئۇپراپ بۇزۇلۇشىنىڭ ئورنىنىڭ تولۇقلىنىشى پۇل شەكلىدە ئاستا ياكى تېز قايتىپ كېلىشىدىن قەتئىينەزەر. ئەمما تۇراقسىز كاپىتال مۇنداق ئەمەس. كاپىتالنىڭ ئەمگەك مەزگىلىنىڭ

ئۇزىرىشىغا ئەگىشىپ، بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىت بەند بولۇشى زۆرۈر بولۇپلا قالماي، بەلكى يېڭى كاپىتال ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ئىش ھەققى، خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال ئۈچۈن ئالدىن چىقىم قىلىنىشى كېرەك. شۇڭا، قايتىپ كېلىشىنىڭ ئارقىغا سوزۇلۇشى بۇنداق ئىككى خىل كاپىتالغا كۆرسىتىدىغان تەسىرىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. مەيلى قايتىپ كېلىش تېز بولسۇن ياكى ئاستا بولسۇن، تۇراقلىق كاپىتال ھامان داۋاملىق رول ئوينايدۇ. ئەمما تۇراقسىز كاپىتال بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. ئەگەر قايتىپ كېلىش ئارقىغا سوزۇلسا، ئەگەر تۇراقسىز كاپىتال تېخى سېتىلمىغان ياكى تېخى پۈتمىگەن، يەنى تېخى سېتىشقا بولمايدىغان مەھسۇلات شەكلى بىلەن بەند بولۇپ قالسا، شۇنىڭ بىلەن بىر چاغدا، يەنە ئۇستىلەنگەن كاپىتال بولۇپ، ئۇنى ئەمەلىي نەرسە شەكلىدە يېڭىلىيالمىسا، ئۇنداقتا، ئۇ فۇنكسىيە ئۆتەش ئىقتىدارىنى يوقىتىپ قويىدۇ. ———

«دېھقانلار ئاچلىقتىن ئۆلەي دېگەندە، ئەكسىچە ئۇنىڭ ئۇلاغلىرى سەمرىۋاتقان بولىدۇ. يامغۇر ناھايىتى كۆپ يېغىپ، ئوت - چۆپ ناھايىتى ئەلۋەك بولغاندا، ھىندىيە دېھقانلىرى سېمىز كاللىلارنىڭ قىشىدا ئاچلىقتىن ئۆلەي دەپ قالىدۇ. خۇراپاتلىقنىڭ ئەمر - مەرۇپلىرى شەخسكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، گويا ناھايىتى رەھىمسىزدۇر، لېكىن ئۇنىڭ جەمئىيەتنى ساقلاپ قېلىش رولى بار؛ ئىش ئۇلاغلىرىنىڭ ساقلىنىپ قېلىشى يېزا ئىگىلىكىنىڭ داۋام ئېتىشىنى كاپالەتكە ئىگە قىلدى، شۇنىڭ بىلەن كەلگۈسىدىكى تىرىكچىلىك ۋە بايلىقنىڭ مەنبەسىنىمۇ كاپالەتكە ئىگە قىلدى، ھىندىيىدە، ئادەمنىڭ تولۇقلىنىشى كالىنىڭ تولۇقلىنىشىدىن ئاسان، بۇ گەپ ئاڭلىماققا دەھشەتلىك ۋە ئېچىنىشلىقتەك بىلىنىدۇ، ئەمما ئەھۋال ھەقىقەتەن شۇنداق.» («شەرقىي ھىندىيىگە جاۋاب، مادىراس ۋە ئورىسسانىڭ ئاچ قېلىشى» 4 - نومۇرلۇق 44 - بەت)

بۇ ئەھۋالنى «مانارا قانۇن كورىدېكى»نىڭ[74] 10 - بابى،



62 - بۆلۈمىدىكى بىر جۈملە سۆز بىلەن سېلىشتۇرۇڭلار:

«بۇ نەسلى پەسلەر كاھىن ياكى سېپىرنىڭ جېنىنى ساق - سالامەت ساقلاش مەقسىتىدە، غەرەزسىزلىك بىلەن ئۆز جېنىنى قۇربان قىلسا ... ئۆزلىرىنىڭ راھەت - پاراغەتتە ياشىشىنى تەمىن ئېتىشى مۇمكىن.»

تەبىئىيكى، بەش يىللىق قەرەل توشۇشتىن ئىلگىرى بەش ياشلىق مال تەمىنلەش مۇمكىن ئەمەس. لېكىن، مۇئەييەن چەك - چېگرا دائىرىسىدە، بېقىش ئۇسۇللىرىنى ئۆزگەرتىپ، چارۋىنى بىرقەدەر قىسقا ۋاقىتتا يېتىلدۈرۈپ مۇئەييەن ھاجەتنى تەمىن ئېتىش مۇمكىن بولىدۇ، بېكوئېلل دەل مۇشۇ جەھەتتە نەتىجە ياراتقان. بۇرۇن، ئەنگلىيە قويلىرىنى 1855 - يىلدىن بۇرۇنقى فرانسىيە قويلىرىغا ئوخشاش تۆت ياكى بەش ياشقا كىرمىگۈچە سويۇشقا بولمايتتى. بېكوئېللنىڭ بىر يۈرۈش چارىسى بويىچە، بىر ياشلىق قوينى سەمرىتىشكە بولىدىغان بولدى، مەيلى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئىككى ياشلىق بولغۇچە تامامەن يېتىلىپ بولىدىغان بولدى. شىلبىي - گرىندېژلىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى خوجايىنى بېكوئېلل قويلارنىڭ نەسلىنى ئىنچىكىلىك بىلەن تاللىغاچقا، سۆڭەكلىرىنى ئۇلارنىڭ ياشىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەڭ تۆۋەن دەرىجىگىچە كىچىكلەتتى، ئۇنىڭ بۇنداق قويلىرى نيۇلېستېر قويى دەپ ئاتالدى.

«مال باقىدىغانلار بۇرۇن بىر قوي باققان ۋاقىتتا، ھازىر ئۈچ قوي بېقىپ بازارغا سالىدىغان بولدى، ئۇنىڭ ئۈستىگە مۇنداق قويلارنىڭ بەدىنىنىڭ گۆش ئەڭ كۆپ چىقىدىغان جايلىرى تېخىمۇ كەڭ ۋە يۇمۇلاق بولىدىغان بولدى. ئۇلارنىڭ ئېغىرلىقىنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك ئەتتىن تەركىب تاپىدىغان بولدى.» (لاۋېرگېنى «ئەنگلىيە، شوتلاندىيە ۋە ئىرېلاندىيە يېزا ئىقتىسادى» 1855 - يىلى نەشرى، 20 - بەت)

ئەمگەك مەزگىلىنى قىسقارتىش ئۇسۇللىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان سانائەت تارماقلىرىدىكى تەتبىق قىلىنىش دەرىجىسى تولىمۇ ئوخشاشمايدۇ ھەمدە ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزاقلىق دەرىجىسى جەھەتتىكى پەرقىنى تۈگىتەلمەيدۇ. يەنە بىز يۇقىرىدا ئېيتقان مىسال بىلەن چۈشەندۈرسەك، ئەگەر يېڭى ماشىنا - سايمانلارنى ئىشلىتىپ بىر پاراۋۇز ياسىساق، ئۇنىڭغا كېتىدىغان ئەمگەك مەزگىلىنى مۇتلەق ھالدا قىسقارتقىلى بولىدۇ. لېكىن، ئەگەر يىپ ئىگىرىش جەريانىنىڭ ئىسلاھ قىلىنىشى بىلەن، كۈندە ياكى ھەپتىدە تەمىن ئېتىلىدىغان تەييار مەھسۇلات تېز سۈرئەتتە ئاشىدىغان بولسا، ئۇنداقتا، ماشىنا ياساشنىڭ ئەمگەك مەزگىلى يىپ ئىگىرىش ئەمگەك مەزگىلىگە قارىغاندا يەنىلا نىسپىي ھالدا ئۇزىرايدۇ.



# 13 - باب
# ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى

ئەمگەك ۋاقتى باشتىن - ئاخىر ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىدۇر، يەنى كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە بەند بولىدىغان ۋاقىتتۇر. لېكىن ئەكسىچە بولغاندا، كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان ھەممە ۋاقىت شۇ سەۋەبتىن، مۇقەررەر ھالدا ئەمگەك ۋاقتى بولۇۋەرمەيدۇ.

بۇ يەردە دېيىلىۋاتقىنى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىنىڭ تەبىئىي چەك - چېگرىسى تىزگىنلەپ تۇرىدىغان ئاشۇنداق ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۈزۈلۈپ قېلىشى ئەمەس، گەرچە بىز تۇراقلىق كاپىتال، يەنى زاۋۇت بىنالىرى، ماشىنا قاتارلىقلارنىڭ ئەمگەك جەريانىدا دەم ئېلىش بولغاندا، ئىشلىتىلمەي بىكار تۇرىدىغانلىقىدەك بۇ ئەھۋالنىڭ تەبىئىي چەك - چېگرىدىن ھالقىپ ئەمگەك جەريانىنى ئۇزارتىش ۋە كېچىلىك - كۈندۈزلۈك ئىسمېنىدا ئەمگەك قىلىشنى[75] يولغا قويۇشتىكى مۇددىئالارنىڭ بىرى بولۇشقا تامامەن قادىر بولۇپ قالغانلىقىنى ئېيتىپ ئۆتكەن بولساقمۇ، لېكىن بۇ يەردە دېگەنلىرىمىز ئەمگەك جەريانىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقى بىلەن مۇناسىۋەتسىز بولغان، ئەمما مەھسۇلات خاراكتېرىنىڭ ۋە مەھسۇلات ياساشنىڭ ئۆزىنىڭ خاراكتېرىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدىغان ئۈزۈلۈپ قېلىشتۇر. بۇنداق ئۈزۈلۈپ قالغان مەزگىلدە، ئەمگەك ئوبيېكتى ۋاقىتنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقى ئوخشاش بولمىغان تەبىئىي جەرياننىڭ باشقۇرۇشىغا ئۇچراپ، فىزىكىلىق، خىمىيىلىك،

فىزىئولوگىيىلىك ئۆزگىرىشلەرنى ئۆز بېشىدىن كەچۈرىدۇ ؛ بۇ مەزگىلدە ، ئەمگەك جەريانى تامامەن ياكى قىسمەن توختايدۇ .

مەسىلەن ، سىقىپ چىقىرىلغان ئۈزۈم شىرنىسى ئاۋۋال ئېچىتىش مەزگىلىدىن ئۆتكۈزۈلىدۇ ، ئاندىن بىر مەزگىل قويۇپ قويۇلسا ، ۋىنونىڭ تەمى ئاندىن لەززەتلىك بولىدۇ . نۇرغۇن سانائەت تارماقلىرىدا مەھسۇلات قۇرۇتۇش جەريانىدىن ئۆتىدۇ ، مەسىلەن ، كولالچىلىقتا ياكى مەھسۇلات مەلۇم شارائىتتا قويۇلۇپ ، ئۇنىڭ خىمىيىلىك خۇسۇسىيىتى ئۆزگەرتىلىدۇ ، مەسىلەن ، ئاقارتىش ئىشلىرىدا . قىشتىن ئۆتكۈزۈلىدىغان زىرائەتلەر ئالاھەزەل توققۇز ئايدا ئاندىن پىشىدۇ . تېرىپ يىغقۇچە بولغان ئارىلىقتا ئەمگەك جەريانى تامامەن دېگۇدەك توختايدۇ . ئورمان ئەھيا قىلىش جەھەتتە ، تىكىش - تېرىش ۋە زۆرۈر بولغان تەييارلىق خىزمەتلىرى ئاياغلاشقاندىن كېيىن ، ئېھتىمال 100 يىلدىن كېيىن ، ئۇرۇق ئاندىن تەييار مەھسۇلاتقا ئايلىنىدۇ ؛ بۇ ھەنتىۋا ۋاقىت ئىچىدە نىسپىي ھالدا ئېيتقاندا ، ئۇلارغا ھېچقانچە ئەمگەك كەتمەيدۇ .

مۇشۇ ھاللارنىڭ ھەممىسىدە ، مۇتلەق كۆپ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئىچىدە پەقەت ئاندا - ساندا ئۇستىلىمە ئەمگەك زۆرۈر بولىدۇ . ئالدىنقى بابتا كۆرسىتىپ ئۆتتۇق ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا مۇقىملىشىپ بولغان كاپىتالغا ئۇستىلىمە كاپىتال ۋە ئەمگەك قوشۇلۇشى كېرەك . بۇنداق ئەھۋال بۇ يەردىمۇ يۈز بېرىشى مۇمكىن ، بىراق ئۇزاق ياكى قىسقا ئۈزۈلۈپ قېلىش كېلىپ چىقىدۇ .

شۇڭا مۇشۇ ھاللارنىڭ ھەممىسىدە ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىش ۋاقتى ئىككى مەزگىلدىن تەركىب تاپىدۇ : بىرىنچى مەزگىلدە ، كاپىتال ئەمگەك جەريانىدا بولىدۇ ؛



ئىككىنچى مەزگىلدە ، كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى —— تېخى پۈتمىگەن مەھسۇلات شەكلى —— ئەمگەك جەريانىدا بولمايدۇ ، بەلكى تەبىئىي جەرياننىڭ باشقۇرۇشىدا بولىدۇ . بۇ ئىككى جەريان بەزىدە ئۆزئارا گىرەلىشەمدۇ - گىرەلەشمەمدۇ ياكى بىرلىشەمدۇ - بىرلەشمەمدۇ ، بۇنىڭ ھېچقانداق تەسىرى بولمايدۇ . ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى بۇ يەردە بىردەك بولمايدۇ . ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىدىن ئۇزاق بولىدۇ . لېكىن مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى ئاياغلاشقاندىلا ئاندىن پۈتىدۇ ، پىشىدۇ ، شۇڭا ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە تاۋار كاپىتال شەكلىگە كىرىدۇ . شۇڭلاشقا ، كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىمۇ ئەمگەك مەزگىلىدىن تەركىب تاپمىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشىغا ئەگىشىپ ئۇزىرايدۇ . ئەگەر ئەمگەك ۋاقتىدىن ئېشىپ كەتكەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى زىرائەتلەرنىڭ پىشىشى ، دۆب دەرىخىنىڭ يېتىلىشى قاتارلىقلارغا ئوخشاش ، مەڭگۈلۈك تەبىئەت قانۇنى تەرىپىدىن بەلگىلەنمەيدىكەن ، ئۇنداقتا ، كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنى كۆپ ھاللاردا ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى سۈنئىي يول بىلەن قىسقارتىش ئارقىلىق ، ئازدۇر - كۆپتۇر قىسقارتقىلى بولىدۇ . مەسىلەن ، ئوتلاقتا ئاقارتىشنىڭ ئورنىغا خىمىيىلىك ئاقارتىش ئۇسۇلىنى قوللانغاندا ، قۇرۇتۇش جەريانىدا تېخىمۇ ئۈنۈملۈك قۇرۇتۇش ماشىنىسى قوللىنىلىدۇ . يەنە مەسىلەن ، تېرە ئاشلاشتا ، كونا ئۇسۇل بىلەن ئىشلىگەندە ، ئاشلاش كىسلاتاسىنىڭ تېرىگە سىڭىپ كىرىشىگە ئالتە ئايدىن 18 ئايغىچە ۋاقىت كېتەتتى ، يېڭى ئۇسۇل بىلەن ناسۇس ئىشلىتىلىدىغان بولغاندىن كېيىن ، بىر يېرىم ئايدىن ئىككى ئايغىچىلىكلا ۋاقىت كېتىدىغان بولدى . (ج • گ • كونئۇر سىللىبى - سېنېئۇيىل «سانائەت -

سودا كارخانىلىرى، يېزا ئىگىلىك كارخانىلىرى نەزەرىيىسى ۋە ئەمەلىيىتى توغرىسىدىكى ئومۇمىي بايان» 1857 - يىلى پارىژ ئىككىنچى نەشرى 〔49 - بەت〕) [76] پەقەت تەبىئىي جەريانلا ئىگىلىۋالغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى سۈنئىي يول بىلەن قىسقارتىلى بولىدىغانلىقى مەسىلىسىنى تۆمۈر ئىشلەپچىقىرىش تارىخى، بولۇپمۇ يېقىنقى 100 يىلدىن بۇيانقى چۆيۈن ئېرىتىش تارىخى ناھايىتى ياخشى مىساللار بىلەن تەمىن ئەتتى. بۇ 100 يىلدا، پولات تاۋلاش ئۇسۇلى 1780 - يىلىنىڭ ئالدى - كەينىدە كەشىپ بولغان قوچۇپ تۆمۈر تاۋلاش ئۇسۇلىدىن ھازىرقى زاماندىكى بېسېمىر پولات تاۋلاش ئۇسۇلىغا ۋە كېيىنكى چاغلاردا قوللىنىلغان تۈرلۈك يېڭى ئۇسۇللارغا ئۆزگەردى. ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى كۆپ قىسقاردى، بىراق تۇراقلىق كاپىتال سەرمايىسىمۇ مۇناسىپ ھالدا ئاشتى.

ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ بىردەك بولمايدىغانلىقىنى ئامېرىكىنىڭ ئاياغ قېلىپلىرىنى ياساش ئىشلىرى ئۆزگىچە مىسال بىلەن تەمىن ئەتتى. بۇ يەردە، ياغاچنى 18 ئاي ساقلاپ ئاندىن قۇرۇتىدىغانلىقى خېلى كۆپ بىر قىسىم غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىمىنىڭ كۆرۈلۈشىگە سەۋەب بولدى. مۇنداق قىلغاندا، ياسالغان قېلىپلار كىچىكلەپ كەتمەيدىغان، قىيسىپ قالمايدىغان بولىدۇ. بۇ مەزگىلدە، ياغاچ ماتېرىياللار ھېچقانداق باشقا ئەمگەك جەريانىغا كىرمەيدۇ. شۇڭا، سېلىنغان كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى قېلىپ ياساشنىڭ ئۆزى ئۈچۈن كېتىدىغان ۋاقىتقىلا باغلىق بولۇپ قالماي، يەنە ياغاچنىڭ ساقلاپ قويۇلۇپ قۇرۇتۇلۇشىنى كۈتۈپ تۇرغان ۋاقتىغىمۇ باغلىق بولىدۇ. ياغاچ ماتېرىيال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا 18 ئاي تۇرغاندىلا، ئاندىن ھەقىقىي ئەمگەك جەريانىغا كىرىدۇ. بۇ مىسال بىرلا چاغدا



ئوبوروت ساھەسىدە يۈز بەرمىگەن، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن كەلگەن بەزى ئەھۋاللار تۈپەيلىدىن، بارلىق تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى نېمە دېگەن ئوخشاش بولمايدىغانلىقىنىمۇ چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ پەرقى يېزا ئىگىلىكىدە ناھايىتى روشەن بولىدۇ. بىزنىڭ مۆتىدىل بەلۋاغ ھاۋا كىلىماتى شارائىتىمىزدا، يەردىن ھەر يىلى بىر قېتىم ھوسۇل ئېلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىنىڭ (قىشتىن ئۆتىدىغان زىرائەتلەرنىڭ مەزگىلى توققۇز ئاي) قىسقارتىلىشى ياكى ئۇزارتىلىشى يەنە يىلنىڭ ياخشى كېلىشى ياكى ياخشى كەلمەسلىكىگە قاراپ بېكىتىلىدۇ، شۇڭا، ھەقىقىي سانائەتنىڭكىدەك ئالدىن توغرا بەلگىلىۋالغىلى ۋە كونترول قىلغىلى بولمايدۇ. پەقەت كالا سۈتى، پىشلاققا ئوخشاش قوشۇمچە مەھسۇلاتلارنىلا بىرقەدەر قىسقا مەزگىلدە داۋاملىق ئىشلەپچىقارغىلى ۋە ساتقىلى بولىدۇ. ئەمما ئەمگەك ۋاقتى تۆۋەندە ئېيتىلغاندەك بولىدۇ:

«ھاۋارايى ۋە تەسىر كۆرسىتىدىغان باشقا ئەھۋاللارنى نەزەردە تۇتقاندا، گېرمانىيىنىڭ ھەرقايسى جايلىرىنىڭ ئىش كۈنى سانىنى مۇنداق ئۈچ ئاساسلىق ئەمگەك مەزگىلىگە بۆلۈشكە بولىدۇ: باھار مەزگىلى 3 - ئاينىڭ ئوتتۇرىلىرىدىن ياكى 4 - ئاينىڭ بېشىدىن 5 - ئاينىڭ ئوتتۇرىسىغىچە بولۇپ، تەخمىنەن 50 تىن 60 قىچە ئىش كۈننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؛ ياز مەزگىلى 6 - ئاينىڭ بېشىدىن 8 - ئاينىڭ ئاخىرىغىچە بولۇپ، تەخمىنەن 65 تىن 80 گىچە ئىش كۈننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؛ كۈز مەزگىلى 9 - ئاينىڭ بېشىدىن 10 - ئاينىڭ ئاخىرىغىچە، ياكى 11 - ئاينىڭ ئوتتۇرىلىرىغىچە ۋە ياكى 11 - ئاينىڭ ئاخىرىغىچە بولۇپ، تەخمىنەن 55 تىن 75 كىچە ئىش كۈننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. قىش مەزگىلىگە كەلسەك، پەقەت بۇ مەزگىلدە ئورۇندىلىدىغان تۈرلۈك ئەمگەكلەرنى، مەسىلەن،

ئوغۇت، ياغاچ، مال، بىناكارلىق ماتېرىياللى قاتارلىقلارنى توشۇشنى كۆرسىتىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇ» (ف • كرىچخوف «يېزا ئىگىلىك باشقۇرۇش قوللانمىسى.» 1852 - يىلى دېرىسدىن نەشرى، 160 - بەت)

شۇڭا ، ھاۋارايى قانچە پايدىسىز بولسا ، يېزا ئىگىلىك ئەمگەك مەزگىلى ، دېمەك كاپىتال بىلەن ئەمگەكنىڭ چىقىمى قىسقا مەزگىلدە شۇنچە جىددىي بولىدۇ . رۇسسىيىنى مىسالغا ئالايلى . ئۇنىڭدىكى بەزى شىمالىي رايونلاردا يىلدا ئېتىز - ئېرىق ئەمگەكلىرى ئاران 130 كۈندىن 150 كۈنگىچە ئېلىپ بېرىلىدۇ . شۇنداق تەسەۋۋۇر قىلىشقا بولىدۇكى ، ئەگەر رۇسسىيىنىڭ ياۋروپا رايونىدىكى 65 مىليون نوپۇسنىڭ 50 مىليونى بارلىق ئېتىز - ئېرىق ئەمگەكلىرىنى توختىتىش زۆرۈر بولغان قىش پەسلىدىكى ئالتە ياكى سەككىز ئايدا ھېچ ئىش قىلماي يۈرسە ، رۇسسىيە قانچە ئېغىر زىيانغا ئۇچرىغان بولاتتى . 200 مىڭ دېھقان رۇسسىيىدىكى 10 مىڭ 500 زاۋۇتتا ئىشلىگەندىن باشقا ، يېزىلارنىڭ ھەممە يېرىدە ئۆزلىرىنىڭ ئائىلە سانائىتىنى تەرەققىي قىلدۇردى . بەزى كەنتلەردە ھەممە دېھقان ئەۋلادمۇئەۋلاد بابكارلىق (بۆزچىلىك ) ، موزدۇزلۇق ، كۆنچىلىك ، قۇلۇپسازلىق ، پىچاقچىلىق قاتارلىق ھۈنەر - كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىپ كەلگەن ؛ موسكۋا ، ۋىلادىمىر ، كالۇگا ، كوستروما ۋە پېتربورگ گوبېرنىلىرىدا (ئۆلكىلىرىدە ) ئەھۋال تېخىمۇ شۇنداق ئىدى . شۇنى دەپ ئۆتۈپ كېتىمىز : مۇنداق ئائىلە سانائىتى ھازىر بارغانسېرى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن خىزمەت قىلىشقا مەجبۇر بولۇۋاتىدۇ ؛ مەسىلەن ، بۆزچىلەر ئىشلىتىدىغان ئۆرۈش يىپ بىلەن ئارقاق يىپقا سودىگەر بىۋاسىتە تەمىنلەش ئارقىلىق ياكى ۋاكالىتەن سانتۇچى ئارقىلىق ئېرىشىدىغان بولدى



(«ئايال پادىشاھ (كورولېۋا ) ئالىيلىرىنىڭ چەت ئەللەردە تۇرۇشلۇق ئەلچىخانىلىرى كاتىپلىرىنىڭ ئۆزى تۇرۇشلۇق دۆلەتنىڭ سودا - سانائەت قاتارلىق ئەھۋاللىرى توغرىسىدىكى دوكلاتى» 1865 - يىلى 8 - نومۇرلۇق دوكلاتنىڭ 86 - ، 87 - بەتلىرىدىن قىسقارتىپ ئېلىندى ) . بۇنىڭدىن ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى بىلەن ئەمگەك مەزگىلىنىڭ بىردەك بولماسلىقى (كېيىنكىسى پەقەت ئالدىنقىسىنىڭ بىر قىسمىدىنلا ئىبارەت ) قانداقىسىگە يېزا ئىگىلىكى بىلەن يېزا قوشۇمچە كەسىپلىرىنىڭ بىرلىشىشىنىڭ ئاساسى بولۇپ قالىدىغانلىقىنى ؛ يەنە بىر تەرەپتىن ، يېزا قوشۇمچە كەسىپلىرىنىڭ يەنە قانداقىسىگە دەسلەپتە سودىگەر سالاھىيىتى بىلەن قىستىلىپ كىرىۋالغان كاپىتالىستىنىڭ تايانچ بازىسىغا ئايلىنىپ قالغانلىقىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ . كېيىنكى چاغلاردا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ياساش كەسپى بىلەن يېزا ئىگىلىكنىڭ بۆلۈنۈشىنى ۋۇجۇدقا چىقارغاندا ، يېزا ئىگىلىك ئىشچىلىرى نوقۇل ھالدا تاسادىپىيلىق ئېلىپ كېلىدىغان قوشۇمچە كەسىپلەرگە بارغانسېرى تايىنىۋالىدىغان بولدى ، شۇڭا ئۇلارنىڭ ئەھۋالىمۇ يامانلاشتى . بىز كېيىن كاپىتالغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، دەۋرىي ئوبوروتتىكى بارلىق پەرقنىڭ بىر - بىرىنى يوققا چىقىرىدىغانلىقىنى ، ئىشچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئۇنداق بولمايدىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتىمىز .

كانچىلىق ، ترانسپورتچىلىق قاتارلىق كۆپ قىسىم ھەقىقىي سانائەت تارمىقىدا ئىشلەپچىقىرىش مۇۋازىنەتلىك ھالدا ئېلىپ بېرىلىدۇ ، ئەمگەك ۋاقتى ھەر يىلى ئوخشاش بولىدۇ ، باھادا داۋالغۇش بولۇش ، تىجارەت كاشىلىلارغا ئۇچراشتەك نورمالسىز ئۈزۈلۈپ قېلىش ھادىسىلىرىنى دېمەي تۇرغاندا ، ھەر كۈنلۈك

ئوبوروت جەريانىغا كىرگەن كاپىتالنىڭ چىقىمى تەكشى هالدا تەقسىم قىلىنىدۇ. ئوخشاشلا، بازار مۇناسىۋىتىنىڭ باشقا شەرتلىرى ئۆزگەرمىگەندە، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قايتىپ كېلىشى ياكى يېغىلىنىشىمۇ تەكشى هالدا بىر يىلنىڭ هەرقايسى مەزگىللىرىگە تەقسىم قىلىنىدۇ. لېكىن ئەمگەك ۋاقتى ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنىڭ بىر قىسمىلا قىلىنىدىغان ئاشۇ سەرمايە تارماقلىرىدا، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ چىقىمى بىر يىلنىڭ هەرقايسى ئوخشاش بولمىغان مەزگىلدە تولىمۇ تەكشىسىز بولىدۇ، ئەمما ئۇنىڭ قايتىپ كېلىشى تەبىئىي شەرت- شارائىت بويىچە بەلگىلەنگەن ۋاقىتتا، بىر قېتىمدىلا ئورۇندىلىدۇ. شۇڭا، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئوخشاش بولسا، مۇنداقچە ئېيتقاندا، ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ مىقدارى ئوخشاش بولسا، ئەمگەك مەزگىلى ئۇدا بولغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا قارىغاندا، بۇ ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ تېخىمۇ ئۇزاق ۋاقىت ئۈچۈن، بىر قېتىمدا تېخىمۇ كۆپ مىقداردىكى كاپىتالنى ئالدىن تۆلىشىگە توغرا كېلىدۇ. بۇ يەردە، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرى بىلەن ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ئەمەلىي فۇنكسىيە ئۆتىگەن ۋاقتىمۇ كۆرۈنەرلىك دەرىجىدە ئوخشاش بولمايدۇ. ئەمگەك ۋاقتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى پەرقلىق بولغاچقا، ئىشلىتىلگەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئىشلىتىلىش ۋاقتىدىمۇ ئەلۋەتتە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئۇزاق ياكى قىسقا مەزگىللىك ئۈزۈلۈپ قېلىش ئەھۋالى كۆرۈلىدۇ. مەسىلەن، يېزا ئىگىلىكى جەھەتتە، تىرىلغۇ ئۇلاغلىرى، يېزا ئىگىلىك سايمانلىرى ۋە ماشىنىلىرى شۇنداق بولىدۇ. ئەگەر بۇ تۇراقلىق كاپىتال تىرىلغۇ ئۇلاغلىرىدىن تەركىب تاپقان بولسا، ئۇنداقتا، ئۈزۈلۈپ قېلىش كۆرۈلگەندە، ئىش قىلغان ۋاقىتتىكىگە ئوخشاش، يەم ـ خەشەك قاتارلىقلار جەهەتتە



داۋاملىق ئوخشاش مىقداردىكى ياكى ئوخشاش دېگۈدەك مىقداردىكى چىقىمنىڭ بولۇشى زۆرۈر. ئۆلۈك ئەمگەك ۋاستىلىرىگە كەلسەك، ئۇ ئىشلىتىلمىگەن تەقدىردىمۇ، مەلۇم دەرىجىدە كۆرسى تۆۋەنلەيدۇ. شۇڭا، مەھسۇلات ئومۇمەن ئالغاندا قىممەتلىشىدۇ، چۈنكى مەھسۇلاتقا كۆچكەن قىممەت تۇراقلىق كاپىتال فۇنكسىيە ئۆتىگەن ۋاقىت بويىچە ئەمەس، بەلكى تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنى يوقاتقان ۋاقىت بويىچە هېسابلىنىدۇ. بۇ ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىكار تۇرۇشى، مەيلى كۈندىلىك خىراجەتلەر چىقىمىنى كەلتۈرۈپ چىقارسۇن ياكى چىقارمىسۇن، ئۇنىڭ نورمال ئىشلىتىلىشىنىڭ بىر شەرتى بولىدۇ، مەسىلەن، خۇددى يىپ ئىگىرىش سانائىتى مۇئەييەن مىقداردىكى پاختىدىن زىيان تارتقانغا ئوخشاش؛ هەربىر ئەمگەك جەريانىدا، نورمال تېخنىكا شارائىتىدا، غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش سەۋەبى بىلەن هەم يەنە ساقلانغۇسىز هالدا چىقىم قىلىنغان ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان ئەمگەك كۈچىگە ئوخشاش هېسابلىنىدۇ. هەربىر ئىسلاهات ئەمگەك ۋاستىلىرى، خام ئەشيا ۋە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش خاراكتېرىدە بولمىغان چىقىمىنى ئازايىتالىسىلا، مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىنىمۇ تۆۋەنلىتەلەيدۇ.

يېزا ئىگىلىكىدە، ئەمگەك مەزگىلى ئۇزاقراق بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى يەنە غايەت زور پەرقلىنىدۇ. بۇ نۇقتا توغرىسىدا گودىسكىن توغرا ئېيتقان:

«يېزا ئىگىلىك مەھسۇلاتلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا كەتكەن ۋاقىت بىلەن باشقا ئەمگەك تارماقلىرىنىڭ مەھسۇلاتىنى ئىشلەپچىقىرىشقا كەتكەن ۋاقىت پەرقلىق بولىدۇ (گەرچە بۇ

يەردە ئۇ ئەمگەك ۋاقتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى پەرقلەندۈرمىگەن بولسىمۇ)، بۇنداق پەرق دېھقانلارنىڭ ناھايىتى زور دەرىجىدە تايىنىۋېلىشىنىڭ ئاساسلىق سەۋەبىدۇر. ئۇلار بىر يىل توشماي تۇرۇپ تاۋارنى بازارغا ئاپىرالمايدۇ. مۇشۇ پۈتكۈل مەزگىلدە، ئۇلار موزدۇز، ماشىنىچى (تىككۈچى)، تۆمۈرچى، ئات هارۋىسى ياسىغۇچىدىن، شۇنىڭدەك باشقا تۈرلۈك ئىشلەپچىقارغۇچىدىن ئۆزلىرى ئېھتىياجلىق بولغان، بىرقانچە كۈن ۋە بىرقانچە ھەپتىدە پۈتىدىغان تۈرلۈك مەھسۇلاتلارنى نىسى سېتىۋېلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. مۇنداق تەبىئىي ئەھۋال تۈپەيلىدىن ھەمدە باشقا ئەمگەك تارماقلىرى بايلىقىنىڭ يېزا ئىگىلىكىگە قارىغاندا ناھايىتى تېز ئېشىشى تۈپەيلىدىن، پۈتۈن مەملىكەتتىكى يەرلەرنى مونوپول قىلىۋالغان يەر ئىگىدارلىرى گەرچە يەنە قانۇن تۇرغۇزۇش هوقۇقىنى مونوپول قىلىپ تۇرغان بولسىمۇ، لېكىن يەنىلا ئۆزلىرىنى ۋە ئۆزىنىڭ قۇللىرىنى، يەنى ئىجارىكەش دېھقانلارنى دۆلەت ئىچىدىكى تايىنىۋېلىش خاھىشى ئىنتايىن كۈچلۈك ئادەملەردىن بولۇپ قېلىش تەقدىرىدىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ» (توماس گودىسكىن «ئاممىباب سىياسىي ئىقتىساد» 1827 - يىلى لوندون نەشرى، 147 - بەتتىكى ئىزاھات). [77]

يېزا ئىگىلىكىدە، بەزى ئۇسۇللار بىلەن بىر جەھەتتىن ئىش ھەققى ۋە ئەمگەك ۋاستىسى چىقىمىنى بىر يىلدا بىرقەدەر تەكشى تەقسىم قىلغىلى بولىدۇ، يەنە بىر جەھەتتىن، دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنى قىسقارتقىلى بولىدۇ، مەسىلەن، كۆپ خىل زىرائەت ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن شۇغۇللانغاندا، شۇ ئارقىلىق يىل بويى بىرقانچە رەت هوسۇل ئالغىلى بولغاندا، مۇشۇنداق بولىدۇ. لېكىن بۇ ئۇسۇللارنىڭ ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن، يەنى ئىش ھەققى، ئوغۇت، ئۇرۇق قاتارلىقلار ئۈچۈن ئالدىن سېلىنىدىغان تۇراقسىز كاپىتالنى كۆپەيتىشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئاختامىلىق ئۈچ ئېتىز تېرىقچىلىقىدىن ئاختاما قىلماي نۆۋەتلەشتۈرۈپ تېرىشتەك تېرىقچىلىققا ئۆتكەندىكى ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ، فىلاندىرىيىدىكى ئارىلاپ تېرىش تېرىقچىلىقىمۇ شۇنداق.



«ئارىلاپ تېرىغاندا، كىشىلەر يىلتىز غولى بار ئۆسۈملۈكلەرنى تىكىدۇ، تېرىيدۇ؛ ئوخشاش بىر ئېتىزدا، ئاۋۋال ئادەمنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئاشلىق، زىغىر، قىچا تېرىلىدۇ؛ هوسۇل يىغىلىۋېلىنغاندىن كېيىن، ئاندىن يەنە مال - چارۋا بېقىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان يىلتىزسىمان غوللۇق ئۆسۈملۈكلەرنى تېرىيدۇ، تىكىدۇ. مۇنداق ئۇسۇل بىلەن چوڭ چارۋا - ماللارنى ئېغىلدا باققىلى بولىدۇ، كۆپ مىقداردا قىغ - ئوغۇت توپلىغىلى بولىدۇ، شۇڭا بۇ نۆۋەتلەشتۈرۈش تېرىقچىلىقنىڭ ئاچقۇچى بولۇپ قالغان. قۇملۇق بەلۋاغدىكى ئۈچتىن بىر قىسمىدىن ئارتۇقراق كېلىدىغان تېرىلغۇ يەردە ئارىلاپ تېرىش چارىسىنى قوللىنىشقا بولىدۇ؛ مۇنداقتا، گويا تېرىلغۇ يەر كۆلىمىنى ئۈچتىن بىر قىسىم ئاشۇرغىلى بولىدىغاندەك تۇرىدۇ».

يىلتىزسىمان غوللۇق ئۆسۈملۈك تېرىغان، تىككەندىن باشقا، بۇ جەھەتتە يەنە ئوچقۇلاق ۋە باشقا يەم - خەشەك ئۆسۈملۈكلىرىنى تېرىپ ئۆستۈرگىلى بولىدۇ.

«مۇبادا يېزا ئىگىلىك تېخنولوگىيىسى باغۋەنچىلىككە ئۆتۈش دەرىجىسىگە يەتسە، خېلى كۆپ سەرمايە سېلىشنى تەلەپ قىلىدۇ، ئەلۋەتتە. ئەنگلىيىدە بىر گېكتار يەرگە سېلىنىدىغان سەرمايە 250 فرانكتىن ھېسابلىنىدۇ. فىلاندىرىيىدە بىزنىڭ دېھقانلىرىمىز بىر گېكتار يەرگە 500 فرانك سەرمايە سېلىنسا ناھايىتى ئاز بولۇپ قالىدۇ، دەپ قارايدۇ» (ئېمىلل • د • لاۋېلېيى» بىلگىيە يېزا ئىگىلىكى» 1863 - يىلى برىيۇسسېل نەشرى، 59 -، 60 -، 63 - بەت).

ئاخىرىدا، ئورمانچىلىقنى مىسالغا ئالىمىز. —

«ئورمانچىلىق ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ كۆپ ساندىكى باشقا ئىشلەپچىقىرىش بىلەن بولغان ئاساسلىق پەرقى شۇ يەردە: ياغاچ ئىشلەپچىقىرىشى تەبىئەت كۈچىنىڭ ئۆز ئالدىغا رول ئوينىشى ئارقىسىدا داۋاملىشىدۇ، تەبىئىي يوسۇندا يېڭىلىنىش شارائىتىدا، ئادەم كۈچى ۋە كاپىتال كۈچ كەتمەيدۇ. ئىككىنچىدىن، ئادەم كۈچى بىلەن يېڭىلاش زۆرۈر بولغان تەقدىردىمۇ، ئادەم ۋە كاپىتال كۈچىنىڭ چىقىمى تەبىئەت كۈچىنىڭ رولىغا قارىغاندا ئىنتايىن

كىچىك بولىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، زىرائەت ئۆسمەيدىغان ياكى زىرائەت تېرىلسا زادى نەپ ئالغىلى بولمايدىغان تۇپراق ۋە جايدا، دەل - دەرەخ باراقسانلاپ ئۆسۈۋېرىدۇ. لېكىن ئورمان ئەھيا قىلىپ بىر خىل مۇنتىزىم ئىگىلىككە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن، زىرائەتكە قارىغاندا نۇرغۇن كۆلەمدە يەر كېتىدۇ، چۈنكى كۆلىمى كىچىك بولۇپ قالسا، دەرەخلەرنى مۇۋاپىق ھالدا كەسكىلى بولمايدۇ، قوشۇمچە مەھسۇلاتلاردىن ئاساسەن پايدىلانغىلى بولمايدۇ، ئورماننى قوغداش تېخىمۇ قىيىن بولىدۇ، ۋەھاكازا. لېكىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىت كېتىدۇ، ئۇ شەخسنىڭ باشقۇرۇشىدىكى پىلان دائىرىسىدىن ئېشىپ كېتىدۇ. بەزىدە ھەتتا ئادەمنىڭ ئۆمۈر چەكلىمىسىدىن ئېشىپ كېتىدۇ. ئورمان ئەھيا قىلىش ئۈچۈن يەر سېتىۋېلىشقا سەرپ قىلىنغان كاپىتال»

〔 كوممۇنا بولۇپ ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئەھۋالدا، مۇنداق كاپىتال كەتمەيدۇ؛ گەپ كوممۇنانىڭ تېرىلغۇ يەردىن ۋە چارۋىچىلىق مەيدانلىرىدىن ئورمانچىلىق ئىشلەپچىقىرىشىغا ئىشلىتىش ئۈچۈن قانچىلىك يەر ئاجرىتالايدىغانلىقىدا 〕

«ئۇزاق مەزگىلدىن كېيىنلا ئاندىن پايدىلىق ئۈنۈمگە ئېرىشكىلى بولىدۇ ھەمدە بىر - بىرلەپ دەۋرىي ئوبوروت قىلغىلى بولىدۇ، بەزى تۈرلەردىكى دەرەخلەردىن ئېيتقاندا، 150 يىلدا ئاندىن بىر قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، ئۇزاق داۋاملىشىدىغان ياغاچ ئىشلەپچىقىرىشى تىرىك دەرەخلەر زاپىسىنىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ، ئۇ يىللىق پايدىلىنىش نىسبىتىنىڭ ئون ھەسسىسىدىن 40 ھەسسىسىگىچە بولۇشى كېرەك. شۇڭا، باشقا كىرىمى بولمىغان ئادەم، چوڭ ئورمان بەلۋېغىغا ئىگە بولمىغان ئادەم مۇنتىزىملاشقان ئورمانچىلىق بىلەن شۇغۇللىنالمايدۇ» (كىرىچخوف، 58 - بەت).

ئۇزاق ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى (بىرقەدەر قىسقا ئەمگەك ۋاقتىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ)، دېمەك ناھايىتى ئۇزاق بولغان دەۋرىي ئوبوروت بولۇش ۋاقتى ئورمان ئەھيا قىلىشنى شەخسنىڭ شۇغۇللىنىشىغا مۇۋاپىق كەلمەيدىغان قىلىپ قويغان، شۇڭا،



كاپىتالىزمنىڭ شۇغۇللىنىشىغىمۇ مۇۋاپىق كەلمەيدۇ. كاپىتالىستىك ئىگىلىك باشقۇرۇش ماھىيەتتە، شەخسنىڭ ئىگىلىك باشقۇرۇشىدۇر، بىرلەشكەن كاپىتالىستلار ئايرىم كاپىتالىستنىڭ ئورنىغا دەسسىگەن ھالەتتىمۇ، ئەھۋال يەنىلا ئوخشاش بولىدۇ. مەدەنىيلىك ۋە سانائەتنىڭ ئۇتكۇل تەرەققىياتى ئورماننىڭ بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرىشىدا ئەزەلدىن ناھايىتى زور رول ئويناپ كەلگەن. سېلىشتۇرۇپ كۆرىدىغان بولساق، ئۇنىڭ ئوينىغان ئەكس رولى، يەنى ئورمانلارنى قوغداش ۋە ئىشلەپچىقىرىش جەھەتتە ئوينىغان رولى ناھايىتى ئاز.

يۇقىرىدا كەلتۈرگەن كىرىچخوفنىڭ مۇنۇ بىر ئېغىز سۆزى ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىشكە ئەرزىيدۇ:

«ئۇنىڭدىن باشقا، ئۇزاق داۋاملىشىدىغان ياغاچ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزى بىر تىرىك (ھايات) دەرەخلەر زاپىسىنىڭ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ، ئۇ پايدىلىنىش نىسبىتىنىڭ ئون ھەسسىسىدىن 40 ھەسسىسىگىچە بولۇشى كېرەك.»

دېمەك، بىر قېتىملىق دەۋرىي ئوبوروت ئۈچۈن ئون يىلدىن 40 يىلغىچە ۋاقىت كېتىدۇ، ھەتتا ئۇنىڭدىنمۇ ئۇزاق ۋاقىت كېتىدۇ.

چارۋىچىلىقمۇ شۇنداق. بىر قىسىم توپ چارۋا (چارۋا زاپىسى) ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرىدۇ، يەنە بىر قىسىم چارۋا يىللىق مەھسۇلات سۈپىتىدە سېتىلىدۇ. بۇ يەردە، بىر قىسىم كاپىتاللا يىلدا بىر قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولىدۇ. مەسىلەن، تۇراقلىق كاپىتال — ماشىنا، تېرىلغۇ (ئەمگەك) ئۇلاغلىرى قاتارلىقلار — نىڭ ئەھۋالىغا تامامەن ئوخشايدۇ. گەرچە، بۇنداق كاپىتال بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىتتا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا

مۇقىملاشتۇرۇلغان كاپىتال بولسىمۇ، شۇ سەۋەبتىن ئومۇمىي كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنى بىرقەدەر ئۇزاق سوزۇۋېتىدۇ، لېكىن كاتېگورىيىسىنىڭ ئەھمىيىتىدىن ئېيتقاندا، ئۇ تۇراقلىق كاپىتال ئەمەس:

بۇ يەردە دېيىلگەن زاپاس — نورمىلىق تىرىك دەرەخ ۋە تىرىك چارۋا — نىسپىي هالدا ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغان بولىدۇ (بىرلا چاغدا ئەمگەك ۋاستىسى ۋە ئەمگەك ماتېرىيالى بولۇپ)؛ ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىنىڭ تەبىئىي شارائىتىدىن ئېيتقاندا، نورمال باشقۇرۇلغان ئەھۋالدا، زاپاسنىڭ خېلى زور قىسمى ھەمىشە مۇشۇنداق شەكىلدە بولىدۇ.

يەنە بىر قىسىم زاپاسمۇ دەۋرىي ئوبوروتقا نىسبەتەن شۇنىڭغا ئوخشاش تەسىرلەرنى كۆرسىتىدۇ. ئۇ ئېھتىماللىققا ئىگە كاپىتالنىلا شەكىللەندۈرىدۇ، لېكىن تىجارەتنىڭ خاراكتېرى تۈپەيلىدىن ئازدۇر - كۆپتۇر مىقداردا جۇغلانما بولۇشى كېرەك، شۇڭا ئۇ بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىت ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئالدىن تولۇلىنىشى كېرەك، گەرچە رېئال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا تەدرىجىي يوسۇندا كىرگەن تەقدىردىمۇ، مەسىلەن، ئوغۇت ئېتىزلىققا توشۇلۇشتىن بۇرۇن شۇ خىلغا مەنسۇپ بولىدۇ. ئاشلىق دانلىرى، قۇرۇق ئوت - چۆپ قاتارلىقلار ۋە چارۋا ئىشلەپچىقىرىشى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ئوت - خەشەك زاپىسىمۇ شۇ خىلغا مەنسۇپ.

«ئېگىلىك باشقۇرۇش كاپىتالىنىڭ خېلى زور قىسمى دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ زاپىسى ئىچىدە ساقلىنىدۇ. لېكىن، ئەگەر بۇ زاپاسلار مۇۋاپىق هالدا زۆرۈر بولغان قوغداش تەدبىرلىرى قوللىنىلىپ، ئوبدان ساقلانمىسا، ئۇلارنىڭ قىممىتى ئاز - تولا زىيانغا ئۇچرايدۇ، ھەتتا ياخشى باشقۇرۇلماسلىق سەۋەبى تۈپەيلىدىنلا، دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ بىر قىسىم



مەھسۇلات زاپىسى تامامەن زايە بولۇپ كېتىدۇ. مۇشۇ سەۋەبتىن، ئاشلىق ئامبىرى، سامانلىق (ئوت - چۆپ ئامبىرى ۋە يەر ئاستى ئامبارلىرىنى باشقۇرۇشتا ناھايىتى دىققەت قىلىش كېرەك؛ نەرسىلەرنى قويىدىغان ئۆيلەرنى دائىم ئوبدان قۇلۇپلاش، يەنە پاكىزە تۇتۇش ھەم شامالدىتىپ تۇرۇش لازىم، ۋەھاكازا. ئۇزۇق - تۈلۈك ۋە ساقلىنىۋاتقان باشقا ھوسۇللارنى دائىم مۇۋاپىق هالدا ئۆرۈپ - چۆرۈپ تۇرۇش لازىم؛ ياڭيۇ ۋە تۇرۇپلارنى مۇزلاپ قېلىشتىن، سۇدا قېلىشتىن ۋە سېسىپ كېتىشتىن ساقلاش لازىم» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 292 - بەت). «دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ ئۆزىنىڭ ئېھتىياجىنى، بولۇپمۇ چارۋا بېقىش ئۈچۈن كېتىدىغان لازىمەتلىكلەرنى ھېسابلىغاندا، بۇلارنى مەھسۇلاتنىڭ سانى ۋە ئىشلىتىدىغان جايىغا قاراپ تەقسىم قىلىش لازىم، شۇڭا، ئېھتىياجنى قاندۇرۇشنىلا نەزەردە تۇتۇپ قالماي، يەنە ھەر ئېھتىمالغا قارشى مۇۋاپىق زاپاس قالدۇرۇشنىمۇ نەزەردە تۇتۇش لازىم. مۇبادا ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتى بىلەن ئېھتىياجنى تولۇق قاندۇرغىلى بولمايدىغانلىقى سېزىلسە، ئالدى بىلەن باشقا مەھسۇلاتلار (سەپلىمىلەر) بىلەن ياكى باشقا ئەرزانراق نەرسىلەر بىلەن كەم نەرسىلەرنى تولۇقلىغىلى بولىدىغان - بولمايدىغانلىقىنى ئويلاش لازىم. مەسىلەن، قۇرۇق ئوت - چۆپ يېتىشمىسە، يىلتىزسىمان غوللۇق ئۆسۈملۈكلەرگە شاخ - شۇمبا ئارىلاشتۇرۇپ تولۇقلاشقا بولىدۇ. قىسقىسى، باشتىن - ئاخىر تۈرلۈك مەھسۇلاتلارنىڭ ئەمەلىي قىممىتى بىلەن بازار باھاسىغا ئەھمىيەت بېرىش ھەمدە ئىستېمالنى شۇنىڭغا قاراپ بەلگىلەش كېرەك. مەسىلەن، ئەگەر سۇلۇ قىممەت، كۆك پۇرچاق ۋە قارا بۇغداي ئەرزانراق بولسا، ئۇنداقتا، ئاتلارنى بېقىشتا كۆك پۇرچاق ۋە قارا بۇغداينى بىر قىسىم سۇلۇ ئورنىدا بېرىپ بېقىش ھەم تېجەپ قالغان سۇلۇنى سېتىۋېتىش پايدىلىق ئۇسۇل ھېسابلىنىدۇ» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 300 - بەت).

بۇرۇن زاپاسنىڭ شەكىللىنىشىنى تەكشۈرگەندە[1] تەدرىجىي يوسۇندا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈش ئۈچۈن، چوڭ ياكى ئاز مىقداردىكى ئېھتىماللىققا ئىگە مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى، يەنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان كاپىتالنى، چوڭ ياكى كىچىك كۆلەمدە زاپاس هالەتتە تۇرغۇزۇش

① مۇشۇ تومنىڭ 268 — 281 - بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

كېرەكلىكىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدۇق . شۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە مەلۇم كارخانا ياكى مۇئەييەن كۆلەمگە ئىگە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇچۇن ئېيتقاندا ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىنىڭ كۆپ ياكى ئاز بولۇشى ئۇنى يېڭىلاش ۋاقتىدىكى قىيىنچىلىقنىڭ زور ياكى كىچىك بولۇشىغا ، بازارنى تەمىنلەشتىكى نىسپىي ئارىلىققا ، قاتناش - ترانسپورت قوراللىرىنىڭ تەرەققىياتى قاتارلىقلارغا باغلىق بولىدىغانلىقىنىمۇ كۆرسىتىپ ئۆتكەنىدۇق . بۇ ئەھۋاللارنىڭ ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش زۆرۈر بولغان كاپىتالنىڭ ئەڭ تۆۋەن چېكىگە ، دېمەك كاپىتالنىڭ ئالدىن تۆلىنىش ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشىغا ، بىر قېتىمدىلا ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتال مىقدارىنىڭ كۆپ ياكى ئاز بولۇشىغا نىسبەتەن تەسىر كۆرسىتىدۇ . بۇ كاپىتالنىڭ مىقدارىنىڭ كۆپ ياكى ئاز بولۇشىمۇ ، شۇ سەۋەبتىن دەۋرىي ئوبوروتقا تەسىر كۆرسىتىدۇ . لېكىن ئۇ تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەقەت ئېھتىماللىققا ئىگە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدىلا ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە تۇرۇش ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشىغا باغلىق . يەنە بىر جەھەتتىن ، مۇنداق توختاپ قېلىشنىڭ ئورنىنىڭ تېز تولۇقلىنىش ئېھتىماللىقىنىڭ كۆپ ياكى ئاز بولۇشىنى بازار ئەھۋالى قاتارلىقلار بەلگىلىگەنىكەن ، ئۇنداقتا ، ئۇنىڭ ئۆزىمۇ ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە ، ئوبوروت ساھەسى ئىچىدىكى ئەھۋاللاردا كۆرۈلىدۇ .

«ئىككىنچىدىن، قول ھۈنەرۋەنچىلىك ئەسۋاب - سايمانلىرى، غەلۋىر، سېۋەت، ئارغامچا، چاق مېيى (يېغى)، مىخقا ئوخشاش سايمانلار ۋە قوشۇمچە نەرسىلەر، ھەرقاچان ئالماشتۇرۇش ئۇچۇن ئەتراپتىكى جايلاردىن دەرھال سېتىۋېلىش قانچە تەس بولسا، شۇنچە



زاپاس ساقلاپ قويۇلىدۇ. ئاخىرىدا، ھەر يىلى قىش پەسلىدە بارلىق سايمانلارنى ئىنچىكىلەپ تەكشۈرۈشكە ھەمدە تولۇقلاش ۋە رېمونت قىلىشقا (ئوڭلاشقا) توغرا كېلىدۇ. ئەمما بۇ ئەسۋاب - سايمانلارنىڭ زاپىسىنىڭ قانچىلىك بولۇشى ئومۇمەن ئالغاندا، شۇ جاينىڭ ئەھۋالىغا قاراپ بېكىتىلىدۇ. ئەتراپتا قول ھۈنەرۋەنلىرى ياكى دۇكان بولمىغان جايدا، شۇ جايدا ياكى ئەتراپتا قول ھۈنەرۋەنلەر ياكى دۇكانلار بولغان جايلارغا قارىغاندا، زاپاس كۆپ بولىدۇ. باشقا شەرت - شارائىتلار ئوخشاش بولغان چاغدا، زۆرۈر زاپاس بۇيۇملارنى بىر قېتىمدىلا كۆپلەپ سېتىۋالغاندا، مۇۋاپىق پەيت تاللانغان بولسىلا، ئادەتتە بۇيۇملار ئەرزان سېتىۋېلىنغانلىقتىن نەپكە ئېرىشكىلى بولىدۇ؛ دەرۋەقە، ئوبوروت بولۇۋاتقان تىجارەت كاپىتالىدىن خېلى كۆپ پۇل شۇ سەۋەبتىن سۇغۇرۇۋېلىنىدۇ، كارخانا باشقۇرۇشتا كۆپ ھاللاردا بۇنىڭدىن ساقلانغىلى بولمايدۇ.» (كىرىچخوف، 301 - بەت)

بىز ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئەمگەك ۋاقتىنىڭ پەرقىدە تۈرلۈك تولىمۇ ئوخشاش بولمىغان شەكىللەرنىڭ بولىدىغانلىقىنى كۆرۈپ ئۆتتۇق . بەزىدە ، تۇراقسىز كاپىتال ھەقىقىي ئەمگەك جەريانىغا كىرىشتىن بۇرۇنلا ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىدا تۇرغان (قېلىپ ياسىلىۋاتقان ) بولىدۇ ؛ بەزىدە ، تۇراقسىز كاپىتال ھەقىقىي ئەمگەك جەريانىدىن ئۆتكەندىن كېيىن ، يەنىلا ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئىچىدە (ۋىنو ئۈزۈم ھارىقى ، ئاشلىق دانلىرى ئىچىدە ) بولىدۇ ؛ بەزىدە ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ياكى ئەمگەك ۋاقتى قىستۇرۇلۇپ كىرىپ كېلىدۇ (يېزا ئىگىلىكىدە ، ئورمانچىلىقتا ) ؛ بەزىدە ، ئوبوروت بولالايدىغان مەھسۇلاتنىڭ ناھايىتى ئاز بىر قىسمىلا دائىملىق ئوبوروتقا كىرەلەيدۇ ، ئەمما كۆپ قىسمى يەنىلا رېئال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرىدۇ (ئورمانچىلىق ۋە چارۋىچىلىقتا ) ؛ تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئېھتىماللىققا ئىگە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدە سېلىنغان ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشى ، دېمەك بۇ كاپىتالنىڭ بىر قېتىمدىلا سېلىنىشى زۆرۈر بولغان مىقدارىنىڭ كۆپ ياكى ئاز

بولۇشى ، قىسمەن هالدا ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تۇرىگە (يېزا ئىگىلىكىگە ئوخشاش ) باغلىق بولىدۇ ، قىسمەن هالدا بازارنىڭ يىراق ياكى يېقىن بولۇشى قاتارلىقلارغا باغلىق بولىدۇ ، قىسقىسى ، ئوبوروت ساهەسىدىكى ئەهۋاللارغا باغلىق بولىدۇ .

بىز كېيىن (ئۈچىنچى كىتابتا ) ماك كوللوخ ، جەمىس مىلل قاتارلىقلارنىڭ ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بىردەك بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى ئەمگەك ۋاقتى بىلەن بىردەك دەپ ، نەتىجىدە نېمە دېگەن بىهۇدە نەزەرىيىلەرگە ئېلىپ بېرىشقا ئۇرۇنغانلىقىنى كۆرىمىز . [78] هالبۇكى مۇنداق ئۇرۇنۇش قىممەت نەزەرىيىسىنى خاتا تەتبىق قىلىشتىن كېلىپ چىققان .

---

بۇرۇن دەۋرىي ئوبوروتنىڭ دەۋرىي مەزگىلىنى تەكشۈرۈشىمىزنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرى بەلگىلىگەن . چۈنكى بۇ دەۋرىي مەزگىل ئۇزاق ياكى قىسقا بولغان بىرقانچە يىلنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، شۇڭا ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىرقانچە يىلدىكى دەۋرىي ئوبوروتى ياكى بىر يىلدىكى تەكرار ئىشقا ئاشقان دەۋرىي ئوبوروتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

يېزا ئىگىلىكىدە ، بۇنداق دەۋرىي ئوبوروتنىڭ دەۋرىي مۇددىتى نۆۋەتلەشتۇرۇپ تېرىش تۈپەيلىدىن بەلگىلەنگەن .

«ئىجارە مۇددىتىنىڭ داۋاملىشىدىغان ۋاقتى قانداقلا بولمىسۇن، نۆۋەتلەشتۇرۇپ تېرىش ئۇسۇلىنى قوللىنىش ئۈچۈن كېتىدىغان دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىدىن قىسقا بولسا بولمايدۇ. شۇڭا ئۈچ ئېتىز تېرىقچىلىقى ئۈچ يىل، ئالتە يىل، توققۇز يىل بويىچە هېسابلىنىدۇ. تولۇق دەم ئالدۇرۇلىدىغان (ئاختاما قىلىنغان) يەرلەردە ئۈچ ئېتىز تېرىقچىلىقى ئۇسۇلىنى قوللانغاندا، ئوخشاش بىر پارچە يەردە، ئالتە يىلدا ئاران تۆت قېتىم تېرىقچىلىق قىلىنىدۇ، تېرىلىدىغان يىلدا، قىشلايدىغان زىرائەت بىلەن يازلىق زىرائەت نۆۋەتلەشتۇرۇپ تېرىلسا،



تۇپراق سۈپىتى يار بېرىش مۇمكىن بولغان ئەهۋالدا، يەنە بۇغداي بىلەن قارا بۇغداينى، ئارپا بىلەن سۇلۇنى نۆۋەتلەشتۇرۇپ تېرىشقا بولىدۇ. ئوخشاشمىغان تۇردىكى زىرائەتنىڭ ئوخشاش بىر پارچە يەردىن چىقىدىغان مەهسۇلاتى جىقمۇ بولىدۇ، ئازمۇ بولىدۇ، هەرقايىسىنىڭ قىممىتى ئوخشاش بولمايدۇ هەمدە ئوخشاشمىغان باهادا سېتىلىدۇ. شۇڭا، ئوخشاش بىر پارچە يەردىن چىقىدىغان مەهسۇلاتنىڭ مىقدارى هەربىر تېرىلغۇ يىلىدا هەر خىل بولىدۇ. دەۋرىي ئوبوروت مۇددىتىنىڭ ئالدىنقى يېرىمى (ئالدىنقى ئۈچ يىل)مۇ كېيىنكى يېرىمىغا ئوخشىمايدۇ، هەتتا دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە، دەۋرىي مۇددەتنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدىكى ئوتتۇرىچە مەهسۇلات مىقدارى بىلەن كېيىنكى يېرىمىدىكى ئوتتۇرىچە مەهسۇلات مىقدارىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ، چۈنكى مەهسۇلات مىقدارى يەرنىڭ سۈپىتىگىلا باغلىق بولۇپ قالماي، بەلكى يەنە شۇ يىلدىكى هاۋا كىلىماتىغىمۇ باغلىق بولىدۇ، باهاسىمۇ تۈرلۈك ئەهۋاللارغا باغلىق بولىدۇ. ئەگەر بىز بىر پارچە يەرنىڭ مەهسۇلات مىقدارىنى ئالتە يىلغا سوزۇلىدىغان پۈتكۈل دەۋرىي مۇددەتتىكى ئوتتۇرىچە هوسۇل ۋە ئوتتۇرىچە باها بويىچە هېسابلىساق، بىز ئېرىشكەن يىللىق ئومۇمىي مەهسۇلات مىقدارى هەم دەۋرىي مۇددەتنىڭ ئالدىنقى يېرىمىغا مۇۋاپىق كېلىدۇ، هەم كېيىنكى يېرىمىغىمۇ مۇۋاپىق كېلىدۇ. لېكىن، دەۋرىي مۇددەتنىڭ يېرىمى، يەنى ئۈچ يىل بويىچە هېسابلىساق، ئەهۋال بۇنداق بولمايدۇ، چۈنكى بۇ چاغدىكى ئومۇمىي مەهسۇلات مىقدارىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۈچ ئېتىز تېرىقچىلىقىنى يولغا قويغاندا، ئىجارە مۇددىتى هېچبولمىغاندا ئالتە يىل قىلىپ بېكىتىلىدۇ. لېكىن ئىجارىكەشلەر، يەر ئورتاقچىلىرى ۋە ئىجارىگە بەرگۈچىلەر هەمىشە ئىجارە مۇددىتىنى ئىجارە مۇددىتىنىڭ بىرقانچە هەسسىسىگە تەڭ قىلىپ بېكىتىشنى تولىمۇ ئارزۇ قىلىدۇ (ئەسلىي تېكىست شۇنداق! ). دېمەك، ئۈچ ئېتىز تېرىقچىلىقى ئۇسۇلىنى قوللانغاندا، ئالتە يىل قىلىپ ئەمەس، بەلكى 12 يىل، 18 يىل قىلىپ ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئۇزاق قىلىپ بېكىتىلىدۇ. يەتتە ئېتىز تېرىقچىلىق ئۇسۇلىنى قوللانغاندا، يەتتە يىل قىلىپ ئەمەس، بەلكى 14 يىل، 28 يىل قىلىپ بېكىتىلىدۇ.»

(كىرىچخوف، 117 -، 118 - بەت)

〔 قولىيازمىنىڭ مۇشۇ يېرىدە : «ئەنگلىيىنىڭ نۆۋەتلەشتۇرۇپ تېرىشتەك تېرىقچىلىقى . بۇ يەرگە ئىزاهات بېرىش كېرەك» دەپ يېزىپ قويۇلغان . 〕

# 14 - باب
# ئوبوروت ۋاقتى

بىز بۇرۇن تەكشۈرگەن ھەممە ئەھۋال ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا سېلىنغان ئوخشاش بولمىغان كاپىتاللارنىڭ ئوبوروت مەزگىلىنىڭ پەرقىنى، دېمەك كاپىتالنى ئالدىن تۆلەش زۆرۈر بولغان ۋاقىتنىڭ پەرقىنى پەيدا قىلغان. بۇ ئەھۋاللار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدە پەيدا بولغان. مەسىلەن، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پەرقى، ئەمگەك مەزگىلىنىڭ پەرقى، ۋەھاكازا. لېكىن كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بىلەن ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قوشۇلمىسىغا باراۋەر. شۇڭا، سۆزسىزكى، ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشى دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، دېمەك دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئوخشاش بولمىغان ئىككى سەرمايە سېلىشتۇرۇلۇپ، دەۋرىي ئوبوروتقا تەسىر كۆرسىتىدىغان ھەممە شەرت ئوخشاش بولغان، ئوبوروت ۋاقتىلا ئوخشاش ئەمەس دەپ پەرەز قىلىنسا، ياكى مۇئەييەن مىقداردىكى كاپىتال تەكشۈرۈلۈپ، تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ تەركىب تېپىشى قارارلىشىپ بولغان، ئەمگەك ۋاقتى بېكىتىلگەن، ۋەھاكازا، پەقەت ئوبوروت ۋاقتىلا ئۆزگىرىدۇ، دەپ پەرەز قىلىنسا ئۇنداقتا، ئەھۋال تېخىمۇ ئېنىق بولىدۇ.

ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بىر قىسمى — نىسبەتەن ئېيتقاندا ئەڭ ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە قىسمى — سېتىلغان ۋاقىتتىن،



يەنى كاپىتالنىڭ تاۋار كاپىتال ھالىتىدە تۇرغان ۋاقتىدىن تەركىب تاپىدۇ. ئوبوروت ۋاقتى، يەنى پۈتكۈل دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى، بۇ ۋاقىتنىڭ نىسپىي ھالدىكى ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشى بويىچە ئۇزارتىلىدۇ ياكى قىسقارتىلىدۇ. ساقلاش چىقىمى قاتارلىقلار تۈپەيلىدىن، ئۇستىلىمە كاپىتال چىقىمىمۇ تېگىشلىك چىقىمغا ئايلىنىدۇ. دەسلەپتىلا ناھايىتى ئېنىق ئىدى: تەييار مەھسۇلات سېتىشقا كېتىدىغان ۋاقىت، ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىكى ئايرىم بىر كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا تولىمۇ ئوخشاش بولماسلىقى مۇمكىن؛ شۇڭا، ئۇ يالغۇز ئوخشاش بولمىغان تارماقلارغا سېلىنغان كاپىتال مىقدارىنىلا ئېيتقاندا ئەمەس، بەلكى ھەرقايسى مۇستەقىل كاپىتال، يەنى ئەمەلىيەتتە ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگىلا سېلىنغان ئومۇمىي كاپىتالنىڭ مۇستەقىللەشكەن قىسىملىرىغا نىسبەتەن ئېيتقاندىمۇ، تولىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ. باشقا شەرتلەر ئوخشاش بولغان ئەھۋالدا، ئوخشاش بىر ئايرىم كاپىتالنىڭ سېتىلىش ۋاقتى، بازار ئەھۋالىنىڭ ئادەتتىكى ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ياكى ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ بازار ئەھۋالىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ. بۇ يەردە بۇ نۇقتا توغرىسىدا كۆپ توختالمايمىز. بىز بىرلا ئاددىي پاكىتنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتىمىز: ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا سېلىنغان كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدە پەرق پەيدا قىلىدىغان ھەممە ئەھۋال ئايرىم ھالدا تەسىر كۆرسىتىپ تۇرغان ھالەتتىمۇ (مەسىلەن، بىر كاپىتالىست پۇرسەت كېلىپ ئۆزىنىڭ رىقابەت رەقىبىدىن تېزرەك سېتىۋالالىدى ياكى يەنە بىر كاپىتالىستقا قارىغاندا تېخىمۇ كۆپ چارىلەرنى قوللىنىپ ئەمگەك مەزگىلىنى قىسقارتالىدى، دەپ پەرەز قىلايلى)، ئوخشاش بىر تارماقتىكى

ئوخشاش بولمىغان ئايرىم كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىدا ئوخشاشلا پەرق پەيدا قىلىدۇ .

تاۋار سېتىلىدىغان بازار بىلەن تاۋار ئىشلەپچىقىرىلىدىغان جاينىڭ ئارىلىقى سېتىلىش ۋاقتى ، دېمەك دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىدا پەرق پەيدا قىلىدىغان دائىملىق بىر سەۋەب . تاۋارنى بازارغا توشۇيدىغان بارلىق ۋاقىت ئىچىدە ، كاپىتال تاۋار كاپىتال ھالىتىدە بەند بولۇپ تۇرىدۇ ؛ ئەگەر تاۋار زاكاز بويىچە ئىشلەپچىقىرىلغان بولسا ، مال ئۆتكۈزگىچە بولغان ئارىلىقتا توختاپ تۇرىدۇ ؛ ئەگەر زاكاز بويىچە ئىشلەپچىقىرىلمىغان بولسا ، ئۇنداقتا ، تاۋارنى بازارغا توشۇش ۋاقتىغا يەنە تاۋارنىڭ بازاردا سېتىلىشىنى كۈتۈپ تۇرىدىغان ۋاقتى قوشۇلىدۇ . قاتناش - ترانسپورت قوراللىرىنىڭ ئىسلاھ قىلىنىشى بىلەن تاۋارنىڭ يۆتكىلىش مەزگىلى مۇتلەق قىسقىرايدۇ ؛ لېكىن ئوخشاش بولمىغان تاۋار كاپىتال ياكى ئوخشاش بولمىغان بازارغا يۆتكەلگەن ئوخشاش بىر تاۋار كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمى ، يۆتكىلىش سەۋەبىدىن ئوبوروت ۋاقتىدا كۆرۈلگەن نىسپىي پەرقلەر ، شۇ سەۋەبتىن يوقىلىپ كەتمەيدۇ . مەسىلەن ، ئىسلاھ قىلىنغان يەلكەنلىك كېمە ۋە پاراخوت تاۋارنىڭ يۆتكىلىش ۋاقتىنى قىسقارتتى . دېمەك ، تاۋارنىڭ يىراق - يېقىندىكى پورتلارغا يېتىپ بېرىش ۋاقتىنىمۇ قىسقارتتى . نىسپىي پەرقلەر يەنىلا مەۋجۇت ، گەرچە ، كۆپ ھاللاردا كىچىكلىگەن بولسىمۇ ، بىراق ، قاتناش - ترانسپورت قوراللىرى راۋاجلانغاچقا ، مۇنداق نىسپىي پەرق تەبىئىي پەرق بىلەن بىردەك بولمىغان ئۇسۇل بىلەن ئۆزگىرىش ھاسىل قىلىدۇ . مەسىلەن ، ئىشلەپچىقىرىش ئورنىدىن ئىچكىرىدىكى ئاھالە زىچ بىر ئاساسلىق مەركەزگە بارىدىغان تۆمۈريول ئىچكىرىدىكى تۆمۈريول بارمايدىغان بىرقەدەر يېقىن بولغان بىر جاينى ، تەبىئىي ئارىلىقى



بىرقەدەر يىراق بولغان جايغا قارىغاندا ، مۇتلەق ياكى نىسپىي ھالدا يىراقلاشتۇرۇۋېتىدۇ . ئوخشاشلا ، مۇنداق ئەھۋال يەنە ئىشلەپچىقىرىش ئورنىدىن بىرقەدەر چوڭ بازارغىچە بولغان مۇساپىنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ ، بۇنىڭدىن شۇنى چۈشەندۈرگىلى بولىدۇكى ، قاتناش - ترانسپورت قوراللىرىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ، كونا ئىشلەپچىقىرىش مەركەزلىرى زەئىپلىشىپ ، يېڭى ئىشلەپچىقىرىش مەركەزلىرى گۈللەندى (بۇنىڭدىن باشقا ، يىراق مۇساپىلىك ترانسپورت يېقىن مۇساپىلىك ترانسپورتقا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، كۆپ ئەرزان توختايدۇ ) . ترانسپورت قوراللىرىنىڭ راۋاجلىنىشى بىلەن بىر چاغدا ، ھاۋادىكى ھەرىكەتنىڭ سۈرئىتى تېزلىشىپلا قالماي ، ھاۋا مۇساپىسىمۇ ۋاقىت جەھەتتىن قىسقاردى . قاتناش قوراللىرىنىڭ سانى كۆپىيىپ قالماي ، مەسىلەن ، نۇرغۇنلىغان پاراخوت ئوخشاش بىر پورتقا قاراپ ئۈزىدىغان ، بىرقانچە سوستاۋ پويىز ئوخشاش بولغان ئىككى جاينىڭ ئارىلىقىدا بىرلا ۋاقىتتا ئوخشاش بولمىغان تۆمۈر لىنىيىسىنى بويلاپ قاتنايدىغان بولۇپلا قالماي ، يەنە مال پاراخوتلىرى بىر ھەپتىدە ئوخشاش بولمىغان چىسلا بويىچە ، تەرتىپ بىلەن لېۋېرپولدىن نيۇيوركقا قاتنايدىغان ياكى مال پويىزلىرى كۈندە ئوخشاش بولمىغان ۋاقىت بويىچە مانچېستىردىن لوندونغا قاتنايدىغان بولدى . دەرۋەقە ، ترانسپورت قوراللىرىنىڭ ئۈنۈمى سائەتكە قاراپ بەلگىلەنگەن ، مۇتلەق سۈرئەت — دېمەك ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بۇ قىسمى — كېيىنكى ئەھۋال تۈپەيلىدىن ئۆزگىرىش ھاسىل قىلمايدۇ . لېكىن ، تۈركۈم - تۈركۈم تاۋار ھەربىر بىرقەدەر قىسقا ۋاقىتتىن كېيىن يولغا سېلىنىدۇ ، شۇنداق قىلىپ ، ئۇلار بازارغا ئۇزۇلمەي يېتىپ بارىدۇ ، ئەمەلىي توشۇلۇشتىن ئىلگىرى ، ئېھتىماللىققا ئىگە تاۋار كاپىتال

سۈپىتىدە كۆپ مىقداردا بېسىلىپ قالمايدۇ. شۇڭا، قايتىپ كېلىشىمۇ ھەربىر بىرقەدەر قىسقا مەزگىلدىن كېيىن ئىشقا ئاشىدۇ، ئۇنىڭ بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتالغا ئايلىنىدۇ، بىر قىسمى تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە ئوبوروتقا قاتنىشىدۇ. قايتىپ كېلىش ئۈزۈلمەيدىغان بىرقانچە مەزگىلدە ئىشقا ئاشىدىغان بولغاچقا، ئومۇمىي ئوبوروت ۋاقتى قىسقىرايدۇ، شۇڭا، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىمۇ قىسقىرايدۇ. ئالدى بىلەن ترانسپورت قورال ۋاستىلىرىنىڭ قاتناش قېتىم سانى كۆپ ياكى ئاز مىقداردا ئاشىدۇ. مەسىلەن، بىر تەرەپتىن، بىر تۆمۈريولنىڭ سوستاۋ قېتىم سانى ئىشلەپچىقىرىش ئورنىدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېشىشىغا، ئۇنىڭ بىرقەدەر زور ئىشلەپچىقىرىش مەركىزىگە ئايلىنىشىغا ئەگىشىپ ئاشىدۇ. مۇنداق ئېشىش ھازىرقى بازارغا يۈزلەنگەن بولىدۇ، يەنى يىرىك ئىشلەپچىقىرىش مەركىزى، ئاھالە مەركىزى، مال ماڭدۇرىدىغان پورت قاتارلىقلارغا يۈزلەنگەن بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، قاتناش ناھايىتى قولاي بولۇشتەك ئەھۋال ۋە بۇنىڭ سەۋەبىدىن تېزلەشكەن كاپىتال دەۋرىي ئوبوروتى (كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنىڭ ئوبوروت ۋاقتىغا باغلىق بولۇشىدىن ئېيتقاندا)، ئەكسىچە ئىشلەپچىقىرىش مەركىزى بولغان ھالەتمۇ يەنە ئۇنىڭ سېتىلىش ئورنىنىڭ مەركەزلىشىشىنى تېزلىتىۋېتىدۇ. زور مىقداردىكى ئاھالە ۋە كاپىتالنىڭ مۇشۇنداق سۈرئەت بىلەن مۇئەييەن جايغا مەركەزلىشىشىگە ئەگىشىپ، كۆپلىگەن كاپىتالمۇ ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ قولىغا مەركەزلىشىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە، ئىشلەپچىقىرىلغان ئورۇن بىلەن سېتىلىدىغان ئورۇننىڭ بىر-بىرىگە قارىشىپ تۇرىدىغان ئورنى قاتناش قورالىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگىرىدۇ، بۇ ئورۇنلاردا يەنە بەزى ئۆزگىرىشلەر



بولىدۇ. بىر ئىشلەپچىقىرىش ئورنى بۇرۇن چوڭ يول بويىدا ياكى قانال بويىدا بولغاچقا، بىر مەھەل ئالاھىدە يەر شارائىتى جەھەتتىكى قولايلىقلارغا ئىگە ئىدى، ئەمما ھازىر تۆمۈريولنىڭ بىرەر تارماق لىنىيىسىنىڭ بويىدا قالدى، بۇنداق تارماق لىنىيىدە خېلى ئۇزاق ۋاقىت ئۆتۈپ ئاندىن بىرەر قېتىم پويىز قاتنايدۇ. يەنە بىر ئىشلەپچىقىرىش ئورنى، ئەسلىدە مۇھىم قاتناش يوللىرى بىلەن تۇتاشمايتتى، ئەمدى بىرقانچە تۆمۈريولنىڭ گىرەلىشىدىغان يېرىدە بولۇپ قالدى. كېيىنكى ئىشلەپچىقىرىش ئورنى گۈللىنىپ، ئالدىنقى ئىشلەپچىقىرىش ئورنى خارابلاشتى. شۇڭا، ترانسپورت قوراللىرىنىڭ ئۆزگىرىشى تاۋار ئوبوروت ۋاقتىدا، سېتىۋېلىش ۋە سېتىش پۇرسىتى قاتارلىق جەھەتتە ئورۇن پەرقىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ ياكى بۇرۇن بار ئورۇن پەرقىدە يەنە ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ. مۇنداق ئەھۋالنىڭ كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىغا بولغان مۇھىملىقى جايلاردىكى سودا - سانائەت ۋەكىللىرى بىلەن تۆمۈريول شىركەتلىرىنىڭ جاڭجاللىرى ئارقىلىق دەلىللىنىدۇ (مەسىلەن، يۇقىرىدا[1] ستاتا كەلتۈرۈلگەن تۆمۈريول كومىتېتىنىڭ كۆك تاشلىق كىتابىغا قاراڭ.)

شۇڭا، مەھسۇلات خاراكتېرىدىن ئېيتقاندا، ئاساسلىقى شۇ جايدىن سېتىش يوللىرىنى تېپىشقا تايىنىدىغانلىكى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى، مەسىلەن، پىۋىچىلىق تارمىقى، ئاھالە زىچ ئولتۇراقلاشقان ئاساسلىق مەركەزلەردە ئەڭ زور كۆلەم بىلەن تەرەققىي قىلىدۇ. بۇ يەردە كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى تېخىمۇ تېز بولغاچقا، بەزى ئىشلەپچىقىرىش شارائىتلىرى (مەسىلەن، قۇرۇلۇش قىلىنىدىغان يەر قاتارلىقلار)نىڭ قىممەتلىكى قىسمەن

① مۇشۇ تومنىڭ 296 - بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

هالدا تولۇقلىنىدۇ .

ئەگەر بىر جەھەتتىن ئېيتقاندا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالغا ئىلگىرىلىشىگە ئەگىشىپ ، قاتناش - ترانسپورت قوراللىرىنىڭ تەرەققىياتى مۇئەييەن مىقداردىكى تاۋارنىڭ ئوبوروت ۋاقتىنى قىسقارتىدۇ ، ئەكسىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، مۇنداق ئىلگىرىلەش ۋە قاتناش - ترانسپورت قوراللىرىنىڭ تەرەققىياتى ئېلىپ كەلگەن ئىمكانىيەت يەنە بارغانسېرى يىراق بولىدىغان بازارلارنى ئېچىپ بەردى . قىسقىسى ، دۇنيا بازىرىنى ئېچىشنىڭ زۆرۈرلۈكى تېپىلدى . توشۇلۇۋاتقان ھەمدە يىراق جايلارغا ئاپىرىلىدىغان تاۋارلار زور دەرىجىدە ئاشىدۇ . شۇڭا ، بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىتقىچە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە تاۋار كاپىتال باسقۇچىدا ، ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە تۇرىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم ئىجتىمائىي كاپىتالمۇ مۇتلەق ۋە نىسپىي ھالدا ئاشىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىللە ، بىۋاستە ھالدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىلمەيدىغان ، بەلكى قاتناش - ترانسپورت قوراللىرى ئۈچۈن سېلىنغان ۋە مۇشۇنداق قوراللارنى ئىشلىتىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالدىكى ئاشۇ بىر قىسىم ئىجتىمائىي بايلىقمۇ ئاشىدۇ .

تاۋارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئورۇندىن سېتىلىدىغان بازارغا توشۇلۇش جەريانىنىڭ نىسپىي ئۇزاقلىقى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بىرىنچى قىسمىدا ، يەنى سېتىلىش ۋاقتىدىلا پەرق پەيدا قىلىپ قالماي ، ئىككىنچى قىسمى ، يەنى پۇلنىڭ يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىلىغا ئايلىنىشى ، يەنى سېتىۋېلىش ۋاقتىدىمۇ پەرق پەيدا قىلىدۇ . ھىندىستانغا توشۇلىدىغان تاۋارنى مىسالغا ئالساق ، بىر قېتىم توشۇشقا تۆت ئاي ۋاقىت كېتىدۇ .



سېتىش ۋاقتى نۆل دەپ ، يەنى توشۇپ ئاپىرىلىدىغان تاۋار زاكاز قىلىنغان مال دەپ پەرەز قىلساق ، مالنىڭ تاپشۇرۇپ بېرىلىشى بىلەن ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ گۇماشتىسى مالنىڭ پۇلىغا ئېرىشەلەيدۇ . پۇلنى ئەكىلىش ئۈچۈن (مەيلى قانداق شەكىلدە ئەكىلىنسۇن ئوخشاش ) يەنە تۆت ئاي ۋاقىت كېتىدۇ . شۇڭا ، ئوخشاش بىر كاپىتالنىڭ قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىشى ، قايتىدىن ئوخشاش تىجارەتنى باشلىشى ئۈچۈن جەمئىي سەككىز ئاي ۋاقىت كېتىدۇ . بۇنىڭدىن كېلىپ چىققان دەۋرىي ئوبوروت پەرقى تۈرلۈك كرېدىت مۆھلىتىنىڭ ماددىي ئاساسلىرىنىڭ بىرى ، خۇددى چەت ئەلدىكى سودا ، ۋېنېتسىيە ۋە گېنويادىكى دېڭىز سودىسىمۇ ئومۇمەن ئالغاندا ، كرېدىت تۈزۈمىنىڭ ھەقىقىي مەنبەلىرىنىڭ بىرى .

«1847 - يىلدىكى كرىزىس شۇ چاغدا بانكىچىلىق ۋە سودا ئىشلىرىنى ھىندىستان ۋە جۇڭگونىڭ پۇل پېرېۋوت قىلىش ئادىتى (بۇ ئىككى دۆلەت بىلەن ياۋروپا ئوتتۇرىسىدىكى پېرېۋوت مۇددىتىنى) پېرېۋوت چېكى يېزىلىپ ئون ئايدىن كېيىن پۇل بېرىشتىن ئالتە ئايدىن كېيىن بېرىشكە ئۆزگەرتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلغانىدى؛ 20 يىلدىن بۇيان، دېڭىز ترانسپورتىنىڭ تېزلىشىشى ۋە تېلېگراممىنىڭ تەسىس قىلىنىشى ئارقىسىدا، ھازىر يەنە پېرېۋوت چېكىنى كۆرۈپ ئالتە ئايدىن كېيىن پۇل بېرىشنى پېرېۋوت يېگى يېزىلىپ تۆت ئايدىن كېيىن ياكى بىرىنچى قەدەمدە ئالدى بىلەن پېرېۋوت چېكىنى كۆرۈپ تۆت ئايدىن كېيىن پۇل بېرىشكە ئۆزگەرتىش زۆرۈر بولۇپ قالدى. يەلكەنلىك كېمىلەرنىڭ كالكۇتتىدىن ئۈمىد تۇمشۇقىنى ئايلىنىپ لوندونغا يېتىپ كېلىشى ئۈچۈن ئوتتۇرا ھېساب بىلەن 90 كۈنگە يېقىن ۋاقىت كېتىدىغان بولدى. پېرېۋوت چېكىنى كۆرۈپ تۆت ئايدىن كېيىن پېرېۋوت پۇلىنى بېرىش ئادىتى، ئالايلۇق 150 كۈنلۈك ۋاقىتقا تەڭ. ھازىر ئومۇميۈزلۈك قوللىنىۋاتقان پېرېۋوت چېكىنى كۆرۈپ تۆت ئايدىن كېيىن پېرېۋوت پۇلىنى بېرىش ئادىتى، ئالايلۇق 210 كۈنلۈك ۋاقىتقا تەڭ» (1866 - يىل 6 - ئاينىڭ 16 - كۈنى «ئىقتىسادشۇناسلار» ‹لوندۇن›) —

ۋەھالەنكى ، يەنە بىر جەھەتتىن :

«برازىلىيىنىڭ پىرىۋوت قىلىش ئادىتى يەنىلا پىرىۋوت چېكىنى كۆرۈپ ئىككى ئاي ۋە ئـۈچ ئايدا پىرىۋوت پۇلنى بېرىش؛ ئانتىۋېرپۇلدىن «لوندونغا» يوللىغان تالوندا، پىرىۋوت چېكى ماگدۇرۇلغاندىن كېيىنكى ئۈچ ئاي مۆھلەت قىلىنغان، ھەتتا مانچېستېر ۋە برېدفورددىن لوندونغا يوللانغان تالونلاردىمۇ ئۈچ ئاي ۋە ئۇنىڭدىن ئۇزاق ۋاقىت مۆھلەت قىلىنغان. بىر خىل ماسلىشىش ئارقىلىق سودىگەرلەر تولۇق پۇرسەتكە ئېرىشتى، تاۋار ئۈچۈن بېزىلغان چەك ـ تالوننىڭ مۇددىتى توشۇشتىن ئىلگىرى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى رېـئـالىزاتسىيە قىلالمىغان تەقدىردىمۇ تالوننىڭ مۇددىتى توشقاندا ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى رېئالىزاتسىيە قىلالايدۇ (رېئاللىققا ئايلاندۇرالىغان)، شۇڭا ھىندىستاننىڭ پىرىۋوت چەكلىرىگە پۇل بېرىش ئادىتى ھەددىدىن ئېشىپ كەتمىگەن، ھىندىستاننىڭ ماللىرىنى لوندوندا سېتىشتا، ئادەتتە پۇل تۆلەش مۆھلىتى ئۈچ ئاي قىلىنغان. ئەگەر سېتىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان بەزى ۋاقىتلارمۇ قوشۇپ ھېسابلانسا، ئۇنىڭ رېئالىزاتسىيە قىلىشقا كېتىدىغان ۋاقىت بەش ئـايـدىن كـەم بـولمايدۇ. ئەمما مالنى ھىندىستاندىن سېتىۋېلىپ ئەنگلىيە سارايلىرىدا ئۆتكۈزۈشكە ئوتتۇرا ھېساب بىلەن بەش ئاي كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ ۋاقتى ئون ئاي بـولغان بىر مەزگىل بولىدۇ. بۇنداق تاۋار ئۈچۈن بېزىلغان چەكنىڭ مـۆھـلـىـتـى يـەتـتـە ئايـدىـن ئـېـشـىـپ كـەتـمـەيـدۇ» (يـۇقـىـرىـدىـكـىـگـە ئوخـشـاش، 1866 ـ يىل 6 ـ ئاينىڭ 30 ـ كۈنى). «1866 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 2 ـ كۈنى لوندوندىكى ئاساسلىقى ھىندىستان ۋە جۇڭگو بىلەن سودا قىلىشىدىغان بەش چوڭ بانكا ۋە پارىژدىكى دىسكونت بانكىسى ئېلان چىقىرىپ، 1867 ـ يىل 1 ـ ئاينىڭ 1 ـ كۈنىدىن باشلاپ ئۆزلىرىنىڭ شەرقتىكى شۆبە بانكىلىرى ۋە ۋاكالەتەن ئىش بېجىرىدىغان ئورۇنلىرىنىڭ چەكنى كۆرۈپ پۇل بېرىش ۋاقتى تۆت ئايدىن ئېشىپ كەتمەيدىغان چەكلەرنىلا سېتىۋالىدىغان ۋە ساتىدىغانلىقىنى ئېيتتى.» (يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش، 1866 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 7 ـ كۈنى)

بـىـراق ، مـۇنـداق قـىـسقارتىش چارىسى مەغلۇب بولۇپ ، ئەمەلدىن قالدۇرماي بولمىدى (شۇ چاغدىن باشلاپ ، سۆۋەيش قانىلى يولىنىڭ ھەممىسىنى ئۆزگەرتىۋەتتى .)



سۆزسىزكى ، تاۋار ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئۇزارتىلىشى سېتىش بـازارلـىـرىدىكى باھا ئۆزگىرىشلىرى ئېلىپ كېلىدىغان خەۋپنى كۆپەيتىۋەتتى ، چۈنكى باھا ئۆزگىرىشى مۇمكىن بولغان ۋاقىت ئۇزاردى .

ئـوبـوروت ۋاقـتـىـنىڭ پەرقلىرىنىڭ بەزىسى ئايرىم ھالدا ئـوخـشـاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئايرىم كاپىتاللىرى ئارىسىدا ئايان بولىدۇ ، بەزىسى دەرھال نەق پۇل تۆلەنمەيدىغان ، ئەمما ئوخشاش بولمىغان تۆلەش ئادىتى بولغان ئـوخـشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى ئوتتۇرىسىدىمۇ ئايان بولىدۇ . مۇنداق پەرقنى سېتىۋېلىش ۋە سېتىشتىكى تۆلەش مۆھلىتىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ . بۇ نۇقتا كرېدىت تۈزۈمىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ناھايىتى مۇھىم ، لېكىن بۇ يەردە قايتا توختالمايمىز .

دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ پەرقىنىمۇ مال بىلەن تەمىنلەش پۈتۈمىنىڭ كۆلىمى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ ، ۋەھالەنكى ، مال بىلەن تـەمـىـنلەش پۈتۈمىنىڭ كۆلىمى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ۋە سەۋىيىسى بىلەن بىللە كېڭىيىدۇ . سېتىۋالغۇچى بىلەن ساتقۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئېلىم ـ سېتىم سۈپىتىدىكى مال بىلەن تـەمىنلەش پۈتۈمى بازار بىلەن ، يەنى ئوبوروت ساھەسى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغان كەسىپ . شۇڭا ، دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بۇنـىڭدىن كېلىپ چىققان پەرقى ئوبوروت ساھەسىدىن كېلىپ چـىـقـقان ، بىراق بۇنداق پەرق قايتىپ كېلىپ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە بىۋاسىتە تەسىر كۆرسىتىدۇ ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەننىۋا تۆلەش مۆھلىتى ۋە كرېدىت مۇناسىۋىتىنى تىلغا ئالماي ، نەق پۇل بـىـلـەن تۆلەنگەن تەقدىردىمۇ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە تەسىر كۆرسىتىدۇ . مەسىلەن ، كۆمۈر ، پاختا ، پاختا يىپ قاتارلىقلار

ئايرىم تۇرىدىغان مەھسۇلات . ھەر كۈنى مۇئەييەن مىقداردا تەييار مەھسۇلات پۈتىدۇ . لېكىن ، يىپ ئىگىرىش سانائىتىنىڭ خوجايىنى ياكى كانچىلىق خوجايىنى مۇئەييەن مىقداردىكى مەھسۇلات بىلەن تەمىنلەش توغرىسىدىكى پۈتۈمنى قوبۇل قىلغان بولسا ، بۇ مەھسۇلاتنى ئۇدا داۋاملىشىدىغان ئىش كۈنلىرىدىن تەركىب تاپقان ، مۇددىتى تۆت ھەپتىدىن ئالتە ھەپتىگىچە بولغان ئىزچىللىققا ئىگە ئەمگەك مەزگىلىدە ئاندىن ئىشلەپچىقارغىلى بولىدۇ . ئۇنداقتا ، كاپىتالنىڭ ئالدىن تۆلىنىش ۋاقتىدىن ئېيتقاندا ، بۇ ئەمگەك جەريانىدا تۆت ياكى ئالتە ھەپتە ئۈزۈلمەيدىغان ئەمگەك مەزگىلى بىلەن تامامەن ئوخشاش بولىدۇ . دەرۋەقە ، بۇنىڭدا ھەننىۋا زاكاز مال بىر قېتىمدىلا تولۇق ئۆتكۈزۈپ بولۇشى كېرەك ياكى ھەننىۋا زاكاز مال ئۆتكۈزۈپ بېرىلگەندىن كېيىن ئاندىن مال پۇلى قولغا تېگىدۇ ، دەپ پەرەز قىلىنىدۇ . شۇڭا ئايرىم تەكشۈرگەندە ، ھەر كۈنى مۇئەييەن مىقداردىكى تەييار مەھسۇلات ئۆتكۈزۈلىدۇ . لېكىن ، مۇنداق مىقداردىكى تەييار مەھسۇلات تېگى - تەكتىدىن ئالغاندا ، پەقەت پۈتۈمدە بەلگىلەنگەن مىقدارنىڭ بىر قىسمىدىنلا ئىبارەت . مۇنداق ئەھۋالدا ، ئەگەر زاكاز مالنىڭ پۈتكەن قىسمى ئەمدى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرمايدۇ ، ئۇنداقتا ، ئۇلار يەنىلا پەقەت ئېھتىماللىققا ئىگە كاپىتال سۈپىتىدىلا ئامباردا ساقلىنىدۇ .

ئەمدى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئىككىنچى باسقۇچلۇق ۋاقتىنى : سېتىۋېلىش ۋاقتى ياكى كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدىن يەنە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئامىلىغا ئايلىنىش ۋاقتىنى تەكشۈرىمىز . بۇ مەزگىلدە ، كاپىتال ئۇزاق ياكى قىسقا ۋاقىت پۇل كاپىتال ھالىتىدە توختايدۇ . شۇڭا ، ئالدىن تۆلەنگەن ھەننىۋا كاپىتالنىڭ بەلگىلىك قىسمى ، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتال ھالىتىدە تۇرۇشى كېرەك ، بۇ قىسىم كاپىتال ئۈزلۈكسىز



ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان ئامىللاردىن تەركىب تاپقان تەقدىردىمۇ ، مەسىلەن ، مەلۇم بىر كارخانىنىڭ ھەننىۋا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالىدا ، $n \times 100$ فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتال شەكلىدە تۇرۇشى شەرت ، شۇنداق قىلىپ $n \times 100$ فوند ستېرلىڭنىڭ ھەممە تەركىبىي قىسمى داۋاملىق تۈردە ئۈزلۈكسىز ھالدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىدۇ ، ئەمما بۇ پۇل يەنە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئوبوروتتىن ، رېئاللىشىپ بولغان تاۋار كاپىتالنىڭ ئېقىپ كىرىشىدىن تولۇقلىنىپ تۇرىدۇ . شۇڭا ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ مۇئەييەن قىممەت قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتال ھالىتىدە تۇرىدۇ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە ئەمەس ، بەلكى ئوبوروت ساھەسىگە مەنسۇپ بولغان شەكىلدە تۇرىدۇ .

بىز دەپ ئۆتكەندۇق ، بازار ئارىلىقى كەلتۈرۈپ چىقارغان كاپىتالنىڭ تاۋار كاپىتال شەكلىدە بەند بولۇپ تۇرۇش ۋاقتىنىڭ ئۇزىرىشى بىۋاستە ھالدا پۇلنىڭ قايتىپ كېلىشىنى كېچىكتۈرۈپ قويىدۇ ، كاپىتالنىڭ پۇل كاپىتالدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىشىنىمۇ كېچىكتۈرۈپ قويىدۇ .

ئىككىنچىدىن ، بىز (6 - بابتا) تاۋارنىڭ سېتىۋېلىنىشى ، سېتىۋېلىش ۋاقتى ، خام ئەشيا بىلەن تەمىنلەيدىغان ئاساسلىق جاينىڭ يىراق - يېقىنلىقى ، قانداق قىلىپ كىشىلەرنى بىرقەدەر ئۇزاق مەزگىل ئۈچۈن خام ئەشيا سېتىۋالىدىغان قىلىش ، ھەمدە خام ئەشيالارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىنى ساقلاپ قېلىش ، يوشۇرۇن ياكى ئېھتىماللىققا ئىگە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىنى ساقلاپ قېلىپ ئىشلىتىشكە بېرىش ؛ شۇ سەۋەبتىن ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، بىر قېتىمدىلا ئالدىن تۆلەش زۆرۈر بولغان كاپىتال مىقدارىنىڭ

ئاشىدىغانلىقى ، كاپىتالنى ئالدىن تۆلەش زۆرۈر بولغان ۋاقىتنىڭمۇ ئۆزىرايدىغانلىقى توغرىسىدا توختىلىپ ئۆتكەندۇق .

زور تۈركۈم خام ئەشيا بازارغا سېلىنغان ئۇزاق ياكى قىسقا مەزگىلدە ، ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا مۇشۇنىڭغا ئوخشاش تەسىرلەرنى كۆرسىتىدۇ . مەسىلەن ، لوندوندا قوي يۇڭى بازىرىنى كونترول قىلىۋالغان قوي يۇڭىنى باھا تالاشتۇرۇپ سېتىش سودىسى ھەر ئۈچ ئايدا بىر قېتىم بولىدۇ ، ئەمما پاختا بازىرى بۇ قېتىمقى ھوسۇل مەزگىلىدىن يەنە بىر ھوسۇل مەزگىلىگىچە ، گەرچە مۇۋازىنەتلىك بولمىسىمۇ ، لېكىن ئاساسىي جەھەتتىن ئۈزلۈكسىز تۈردە يېڭىلىنىپ تۇرىدۇ . مۇشۇ خىل مەزگىللەر بۇنداق خام ئەشيالارنىڭ ئاساسلىق سېتىۋېلىش كۈن - چېسلالىرىنى بەلگىلەيدۇ ھەمدە بولۇپمۇ كاپىتالى ئۇزاق ياكى قىسقا مەزگىلدە بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىغا ئالدىن تۆلەتكۈزىدىغان پۇرسەتپەرەسلىك خاراكتېرىدىكى سېتىۋېلىشلارنى بەك پەيدا قىلىدۇ ، بۇ ھال خۇددى ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنىڭ خاراكتېرى مەقسەتلىك ھالدا مەھسۇلاتنى ئۇزاق ياكى قىسقا مەزگىل ئىچىدە ئېھتىماللىقى ئىگە تاۋار كاپىتال شەكلىدە ساقلايدىغان پۇرسەتپەرەسلىك ھەرىكەتلىرى تەسىر كۆرسەتكەنگە تامامەن ئوخشايدۇ .

«دېھقانلارمۇ ئاز - تولا پۇرسەتپەرەسلەرگە ئوخشايدۇ. شۇڭا، ئۇلارمۇ شۇ ۋاقىتتىكى ئەھۋالغا قاراپ، ئۆزىنىڭ مەھسۇلاتلىرىنى ساتماي تۇرۇۋالىدۇ …»

## ئەمدى بەزى ئومۇمىي پرىنسىپلار ئۈستىدە توختىلىمىز

«لېكىن مەھسۇلاتنىڭ سېتىلىشى ئاساسەن ئادەمگە، مەھسۇلاتنىڭ ئۆزىگە ھەم جايغا



باغلىق. پىشقان ھەم تەلىپى ئۇلۇغ (!)، يېتەرلىك دەرىجىدە تىجارەت كاپىتالى بار بىر ئادەم، ئەگەر باھا ناھايىتى ئەرزان چاغدا، ئۆزى ئالغان ھوسۇلنى ساقلىغانچە بىرەر يىل ساقلىسىمۇ ھېچكىم تاپا - تەنە قىلمايدۇ. ئەكسىچە، تىجارەت كاپىتالى كەم ياكى زادى (!) پۇرسەتپەرەسلىك قىلىشنى بىلمەيدىغان بىر ئادەم ئادەتتىكى ئوتتۇرىچە باھاغا ئېرىشىش ئۈچۈن، پۇرسەت كەلسىلا ھوسۇلنى ساتماي تۇرالمايدۇ. قوي يۇڭى بىر يىلدىن ئارتۇق ساقلانسا، ھەمىشە دېگۈدەك زىيان كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، ئەمما ئاشلىق ۋە ياغلىقدان زىرائەتلىرىنىڭ ئۇرۇقى بىرقانچە يىل ساقلانسىمۇ، ئۇلارنىڭ خۇسۇسىيىتى ۋە سۈپىتى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ياغلىقدان زىرائەتلىرىنىڭ ئۇرۇقى، خمېل، توڭگۇزتاراق غوزىكى قاتارلىق مەھسۇلاتلارنىڭ باھاسى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ناھايىتى ئۆرلەپ ياكى ناھايىتى تۆۋەنلەپ تۇرىدۇ. شۇڭا، باھا ئىشلەپچىقىرىش باھاسىدىن تولىمۇ تۆۋەن بولغان يىللاردا، ئۇلارنى ساقلاپ قويۇش ئەقىلگە مۇۋاپىق كېلىدۇ. لېكىن، بەزى نەرسىلەر ئۈچۈن كۈندە ساقلاش خىراجەتلىرى كېتىدۇ، مەسىلەن، بوردالغان ئۇلاغلار ياكى مېۋە - چېۋە، ياڭيۇ قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئاسان بۇزۇلىدىغان نەرسىلەر، شۇڭا، سېتىش ۋاقتىنى ئارقىغا سوزۇشقا ھەرگىز بولمايدۇ. بەزى جايلاردا بىر خىل مەھسۇلاتنىڭ بىر پەسىلدىكى ئوتتۇرىچە باھاسى ئەڭ تۆۋەن بولسا، يەنە بىر پەسىلدىكى ئوتتۇرىچە باھاسى ئەڭ يۇقىرى بولىدۇ. مەسىلەن، بەزى جايلاردا ئاشلىق دانلىرىنىڭ ئوتتۇرىچە باھاسى مارتىن بايرىمى يېتىپ كېلىشىنىڭ ئالدى - كەينىدە، روژدېستوۋ بايرىمى ۋە پاسخا بايرىمى مەزگىلىدىكىدىن تۆۋەن بولىدۇ. يەنە بەزى مەھسۇلاتلار بەزى جايلاردا، مەلۇم چاغلاردىلا ئاندىن بازار تاپىدۇ، مەسىلەن، بەزى جايلاردىكى قوي يۇڭى بازىرىدا قوي يۇڭى شۇنداق بولىدۇ، ئۇ يەرلەردە ۋاقىت ئۆتۈپ كەتكەندە، قوي يۇڭى تىجارىتى كاساتلىشىدۇ …» (كرىچخوف، 302 - بەت)

پۇل —— ئوبوروت ۋاقتىنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا يەنە پۇل كاپىتال ئامىلىغا ئايلىنىدۇ . بۇ باسقۇچنى تەكشۈرگەندە ، بۇنداق ئايلىنىشنىڭ ئۆزىنىلا ، مەھسۇلات سېتىلىدىغان بازارنىڭ ئارىلىقى بەلگىلەيدىغان پۇل قايتىش ۋاقتىنىلا تەكشۈرۈش بىلەن توختاپ قالمايمىز . ئەڭ مۇھىمى ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قانچىلىك قىسمىنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل شەكلىدە تۇرۇش

كېرەكلىكىنى ، پۇل كاپىتالنىڭ ھالىتىنى تەكشۈرىمىز .

ھەننىۋا پۈرسەتپەرەسلىكلەرنى تىلغا ئالمىغان تەقدىردىمۇ ، قانچىلىك ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش سۈپىتىدە ساقلىنىدىغان تاۋارنى سېتىۋېلىش بۇنداق زاپاسنىڭ يىغىلىنىش ۋاقتىغا باغلىق ، دېمەك بازارغا باغلىق بولغان شەرتلەرگە باغلىق ، شۇڭا ئوخشاش بولمىغان خام ئەشيا قاتارلىقلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئوخشاش بولمىغان ئەھۋاللارغىمۇ باغلىق ؛ شۇڭا ، بۇ يەردە بەزىدە كۆپ مىقداردىكى پۇلنى بىر قېتىمدىلا ئالدىن تۆلەشكە توغرا كېلىدۇ . كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت بولۇش ۋاقتى بويىچە بولغاندا ، پۇلنىڭ قايتىپ كېلىشى بەزىدە تېز ، بەزىدە ئاستا بولىدۇ ، لېكىن ، بىر - بىرلەپ قايتىپ كېلىدۇ . بىر قىسمى ، يەنى ئىش ھەققىگە ئايلانغان قىسمى ئوخشاشلا ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، بىرقەدەر قىسقا مەزگىلدە يەنە چىقىم قىلىنىدۇ . لېكىن ، يەنە بىر قىسمى ، يەنى خام ئەشيا قاتارلىقلارغا ئايلانغان قىسمىنى بىرقەدەر ئۇزاق مەزگىلدە جۇغلاپ زاپاس فوندى قىلىش ياكى سېتىۋېلىش ياكى چىقىم ئىشلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىشكە توغرا كېلىدۇ . شۇڭا ، ئۇ پۇل كاپىتال شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، گەرچە ئۇنىڭ پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ساقلانغان سانى ئۆزگىرىپ تۇرغان تەقدىردىمۇ .

كېيىنكى باپتا : باشقا بەزى ئەھۋاللار — مەيلى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا يۈز بەرسۇن ياكى ئوبوروت جەريانىدا يۈز بەرسۇن — قانداق قىلىپ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ مۇئەييەن قىسمىنى پۇل شەكلىدە ساقلاش كېرەكلىكىنى كۆرۈپ ئۆتىمىز . لېكىن شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى ، ئىقتىسادشۇناسلار ھەمىشە كارخانىغا كېرەكلىك بولغان كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتالى ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ۋە



تاۋار كاپىتالىدىن ئىبارەت ئۈچ شەكىلدىن ئۆتىدىغانلىقىنىلا ئەمەس ، بەلكى بۇ كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمىنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، بىرلا چاغدا بۇ ئۈچ شەكىلنى بۆلۈشۈپ ئۈستىگە ئالىدىغانلىقىنىمۇ ئاسان ئېسىدىن چىقىرىپ قويىدۇ . گەرچە بۇ قىسىم كاپىتالنىڭ نىسپىي مىقدارى ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرسىمۇ . ئىقتىسادشۇناسلار بولۇپمۇ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان قىسمىنىڭ ، گەرچە دەل مۇشۇنداق ئەھۋالنىڭ بۇرژۇئازىيە ئىگىلىكىنى چۈشىنىشتە ئىنتايىن مۇھىملىقىنى ، ۋەھالەنكى مۇنداق ئەھۋالنىڭ ئۆزىنىڭمۇ ئەمەلىيەتتە ئىنتايىن مۇھىملىقىنى ئاسان ئېسىدىن چىقىرىپ قويىدۇ .

# 15 - باب

# دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتال مىقدارىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرى

مۇشۇ بابتا ۋە كېيىنكى 16 - بابتا دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ كاپىتالنىڭ قىممىتىنىڭ ئاشۇرۇلۇشىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرىنى تەكشۈرىمىز .

بىر تاۋار كاپىتالنى، مەسىلەن، توققۇز ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلىنىڭ مەھسۇلاتى دەپ پەرەز قىلىمىز . تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئوتتۇرىچە سەرپىياتىدىن مەھسۇلاتقا ئۇستىلەپ قوشقان ئاشۇ كاپىتالنىڭ قىممىتى ۋە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا مەھسۇلات ئۇستىگە ئۇستىلەپ قوشقان قوشۇمچە قىممەتنى ھازىرچە تىلغا ئالماي تۇرىمىز . مۇنداقتا، بۇ مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى بۇ مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقارغان چاغدا ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قىممىتىگە، يەنى ئىش ھەققى ۋە بۇ مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقارغان چاغدا سەرپ قىلىنغان خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيالنىڭ قىممىتىگە باراۋەر بولىدۇ . ئەگەر بۇ قىممەت 900 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر دەپ پەرەز قىلساق، بۇنداقتا، بىر ھەپتىدىكى چىقىم 100 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . دەۋرىي مۇددەتتىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى بۇ يەردە ئەمگەك مەزگىلى بىلەن بىردەك بولىدۇ، شۇڭا توققۇز ھەپتە بولىدۇ . مەيلى بۇ يەردە بېرىپ تاقىلىدىغىنى ئىزچىللىققا ئىگە بىر مەھسۇلاتنىڭ ئەمگەك



مەزگىلى دەپ، ئۇنى يەنە ئايرىم تۇرىدىغان بىر مەھسۇلاتنىڭ ئۇدا داۋاملىشىدىغان ئەمگەك مەزگىلى دەپ پەرەز قىلايلى، بىر قېتىملا بازارغا ئېلىپ بېرىلىدىغان ئايرىم تۇرىدىغان مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى ئۈچۈن توققۇز ھەپتە ۋاقىت كەتسە، ھەممە ئەھۋال ئوخشاش بولۇۋېرىدۇ . ئوبوروت ۋاقتى ئۈچ ھەپتە داۋاملاشقان دەپ پەرەز قىلايلى . ئۇنداقتا، پۈتكۈل دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى 12 ھەپتە داۋاملىشىدۇ . توققۇز ھەپتىدىن كېيىن ئالدىن تۆلەنگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى تاۋار كاپىتالىغا ئايلىنىدۇ، لېكىن ئۇ يەنە ئۈچ ھەپتە ئوبوروت مەزگىلىدە تۇرىدۇ . شۇڭا، يېڭى ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى پەقەت 13 - ھەپتىگە بارغاندىلا، ئاندىن يېڭىدىن باشلىنىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش ئۈچ ھەپتە توختايدۇ ياكى پۈتكۈل دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ تۆتتىن بىرى توختايدۇ . مەيلى بۇ ئۈچ ھەپتىلىك مەزگىلنى مەھسۇلات سېتىش ئۈچۈن كېتىدىغان ئوتتۇرىچە ۋاقىت دەپ پەرەز قىلايلى ياكى بۇ مەزگىلنى بازارنىڭ يىراق - يېقىنلىقى ياكى سېتىلغان تاۋارنىڭ پۇلىنى تۆلەش مۆھلىتى بەلگىلەيدۇ دەپ پەرەز قىلايلى، ئەھۋال يەنىلا ئوخشاش بولىۋېرىدۇ . ھەر ئۈچ ئايدا ئىشلەپچىقىرىش ئۈچ ھەپتە توختايدۇ، دېمەك، بىر يىلدا $3 \times 4 = 12$ ھەپتە = ئۈچ ئاي = يىللىق دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ $\frac{1}{4}$ ى توختاپ قالىدۇ . شۇڭا، ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملىق ئېلىپ بېرىش، ھەپتە - ھەپتىلەپ ئوخشاش كۆلەم بويىچە ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئىككىلا چارىنى قوللىنىشقا بولىدۇ .

يا ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كىچىكلىتىپ، بىرىنچى ھەپتىدىكى ئەمگەك مەزگىلىدە ۋە ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە ئەمگەكنى داۋاملاشتۇرۇشقا 900 فوند ستېرلىڭ بىمالال يەتكۈدەك قىلىش

كېرەك . مۇنداقتا ، بىرىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئاياغلاشقىچە ، ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى ، دېمەك ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى 10 - ھەپتىدە باشلىنىدۇ . چۈنكى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى 12 ھەپتە بولسا ، ئەمگەك مەزگىلى توققۇز ھەپتە بولىدۇ . 900 فوند ستېرلىڭنى 12 ھەپتىگە تەقسىم قىلغاندا ، ھەر ھەپتىگە 75 فوند ستېرلىڭدىن توغرا كېلىدۇ . بىرىنچىسى ، ناھايىتى ئېنىقكى ، مۇنداق كىچىكلىتىلگەن كارخانا كۆلىمى تۇراقلىق كاپىتال كۆلىمىنىڭ ئۆزگىرىشى نەتىجىسىدە ، ئومۇمەن كارخانىنىڭ ئۇسكۈنىلىرىنى ئازايتىشنى شەرت قىلىدۇ . ئىككىنچىسى ، مۇنداق ئازايتىش زادى مۇمكىنمۇ - مۇمكىن ئەمەس ، بۇنىڭ ئۆزىمۇ بىر مەسىلە ، چۈنكى ئوخشاش بولمىغان كارخانىلاردىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتى بويىچە ، سەرمايىنىڭ ئەڭ تۆۋەن ئۆلچەمدىكى بىر چېكى بولۇشى كېرەك ، بۇ چەككە يەتمىسە ، كارخانىنىڭ رىقابەت ئىقتىدارى بولمايدۇ . بۇنداق ئەڭ تۆۋەن ئۆلچەمدىكى چەك كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ئۆزلۈكسىز كۆپىيىدۇ (ئاشىدۇ ) ، شۇڭا تۇراقلىق بولمايدۇ . لېكىن ، ھەر قېتىم بېكىتىلىپ بولغان ئەڭ تۆۋەن ئۆلچەمدىكى چەك بىلەن ئۆزلۈكسىز زورايتىلغان ، ئەڭ يۇقىرى ئۆلچەمدىكى چەك ئوتتۇرىسىدا بىرمۇنچىلىغان ئوتتۇرا باسقۇچلار بولۇپ ، ئۇلار ئىنتايىن ئوخشاش بولمىغان سەرمايە دەرىجىسىنىڭ بولۇشىغا يول قويىدىغان ئوتتۇرا ئورۇننى شەكىللەندۈرىدۇ . شۇڭا ، بۇ ئوتتۇرا ئورۇن چەك - چېگرىسى ئىچىدىمۇ كىچىكلەش (قىسقىراش ) ئەھۋالى كۆرۈلىدۇ ، كىچىكلەش چېكى ھەر قېتىملىق ئەڭ تۆۋەن ئۆلچەمدىكى چەكنىڭ ئۆزىدۇر . — ئىشلەپچىقىرىش توسالغۇغا ئۇچرىغان ، بازار تاۋار بىلەن تولۇپ كەتكەن ، خام ئەشيانىڭ باھاسى ئۆرلەپ كەتكەن



ئەھۋالدا ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بېكىتىلىپ بولغان ئاساسىنىڭ سورۇنىدا ، ئەمگەك ۋاقتىغا چەك قويۇش چارىسى بىلەن ، مەسىلەن ، يېرىم كۈنلا ئەمگەك قىلىش چارىسى بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ نورمال چىقىمىغا چەك قويۇشقا بولىدۇ ؛ ئوخشاشلا گۈللەنگەن ۋاقىتلاردا ، يەنە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بېكىتىلىپ بولغان ئاساسىنىڭ سورۇنىدا ، بىر تەرەپتىن ، ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش ئارقىلىق ، يەنە بىر تەرەپتىن ، ئەمگەك سىجىللىقىنى ئاشۇرۇش ئارقىلىق تۇراقسىز كاپىتالنى ئادەتتىن تاشقىرى زورايتىشقا بولىدۇ . بۇنداق داۋالغۇشلارنى ئالدىن مۆلچەرلەپ بولغان كارخانا ئۇچۇن ئېيتقاندا ، بىر تەرەپتىن ، يۇقىرىدىكى چارىنى قوللىنىپ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، تېخىمۇ كۆپ ئىشچى ئىشلىتىشكە ھەمدە ئۇنى زاپاس تۇراقلىق كاپىتالنى ، مەسىلەن ، تۆمۈريولنىڭ زاپاس پاراۋوزلىرى قاتارلىقلارنى ئىشلىتىش بىلەن بىرلەشتۈرۈشكە بولىدۇ . لېكىن ، بىز بۇ يەردە ، نورمال شارائىتنى ئالدىنقى شەرت قىلىمىز ، بۇنداق ئادەتتىن تاشقىرى داۋالغۇشنى تەكشۈرۈپ ئولتۇرمايمىز .

شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملىق ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ، ئوخشاش بىر تۇراقسىز كاپىتالنىڭ چىقىمىنى بۇ يەردە بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىتقا ، توققۇز ھەپتىگە ئەمەس ، 12 ھەپتىگە چېچىش كېرەك . شۇڭا بەلگىلەنگەن ھەربىر ۋاقىت باسقۇچىدا ، ئازايتىلىپ بولغان بىر ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ؛ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز قىسمى 100 فوند ستېرلىڭدىن 75 فوند ستېرلىڭغا چۈشىدۇ ، يەنى $\frac{1}{4}$ قىسمى ئازىيىدۇ . توققۇز ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئازايغان ئومۇمىي

قىسمى = 25 × 9 = 225 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ، يەنى 900 فوند ستېرلىڭنىڭ $\frac{1}{4}$ ىگە تەڭ كېلىدۇ. لېكىن ئوبوروت ۋاقتى بىلەن دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ نىسبىتى يەنىلا $\frac{3}{12} = \frac{1}{4}$ بولىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنداق يەكۈن كېلىپ چىقىدۇ: ئەگەر ئىشلەپچىقىرىشنى تاۋار كاپىتالغا ئايلىنىپ بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە ئۈزۈلدۈرۈپ قويىمايمىز دېسەك، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىشنى بىرلا چاغدا، ھەپتە - ھەپتىلەپ داۋاملىق ئېلىپ بېرىلىدىغان قىلىمىز دېسەك، ھالبۇكى بۇنداق قىلىش ئۈچۈن ئالاھىدە تۇراقسىز كاپىتال بولمىسا، ئۇ چاغدا ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىلا كىچىكلىتىپ، فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىنى ئازايتقاندىلا، ئاندىن ئىش قاملىشىدۇ. بۇنداقتا، ئىشلەپچىقىرىشنى ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە داۋاملىق ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئاجرىتىۋېلىنغان تۇراقسىز كاپىتال بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن بارلىق تۇراقسىز كاپىتالنىڭ نىسبىتى ئوبوروت ۋاقتى بىلەن دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ نىسبىتىگە تەڭ بولىدۇ. يۇقىرىدا كۆرسىتىپ ئۆتتۇق، بۇ يەردە دېگەنلىرىمىز ئەمگەك جەريانىنىڭ ھەپتىمۇھەپتە ئوخشاش كۆلەمدە داۋاملىشىشىغا مۇۋاپىق كېلىدۇ، شۇڭا، يېزا ئىگىلىكىگە ئوخشاش بولمىغان مەزگىلىدە، ئوخشاش بولمىغان مىقداردىكى كاپىتالغا ئىگە ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا كاپىتال سېلىنمايدۇ.

ئەكسىچە، كارخانىنىڭ خاراكتېرى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كىچىكلىتىشنىڭ مۇمكىنچىلىكىنى چەتكە قاقىدۇ، دېمەك ھەر ھەپتىدە ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنى ئازايتىشنىڭ مۇمكىنچىلىكىنىمۇ چەتكە قاقىدۇ دەپ پەرەز قىلساق،



ئۇنداقتا، تۇراقسىز كاپىتالنى ئۇستىلەپ قوشقاندىلا، ئاندىن ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملىق ئېلىپ بارغىلى بولىدۇ. يۇقىرىقى مىسالدا 300 فوند ستېرلىڭ ئۇستىلەپ قوشۇلغان. 12 ھەپتىلىك دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدە، ئارقا - ئارقىدىن 1200 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلەشكە توغرا كەلسە، 300 فوند ستېرلىڭ ئۇنىڭ $\frac{1}{4}$ ى بولىدۇ. خۇددى ئۈچ ھەپتە 12 ھەپتىنىڭ $\frac{1}{4}$ ى بولغانغا ئوخشاش. توققۇز ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندىن كېيىن، كاپىتالنىڭ قىممىتى بولغان 900 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدىن تاۋار كاپىتال شەكلىگە ئۆتىدۇ. بۇ كاپىتال قىممىتىنىڭ ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلىشىدۇ، لېكىن ئۇ ئوخشاش بىر كاپىتال بىلەن يېڭىلانمايدۇ. بۇ كاپىتال ئاشۇ ئۈچ ھەپتىدە ئوبوروت ساھەسىدە تۇرۇپ، تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن چاغدا، ئۇ تۇرۇۋاتقان ئەھۋال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن قارىغاندا، خۇددى مەۋجۇت بولمىغاندەك بولىدۇ. بۇ يەردە، بارلىق كرېدىت مۇناسىۋەتلىرىنى تىلغا ئالمايمىز، شۇڭا كاپىتالىست ئۆزىنىڭ كاپىتالى ئارقىلىقلا تىجارەت قىلىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز. لېكىن بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئاخىرلاشقاندىن كېيىن، ئوبوروت مەزگىلىدە ئۈچ ھەپتە توختايدۇ، بۇ مەزگىلدە ئۇستىلەپ قوشۇلغان 300 فوند ستېرلىڭلىق بىر سەرمايە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ، شۇڭا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىزچىللىقى ئۈزۈلۈپ قالمايدۇ.

بۇ يەردە تۆۋەندىكى نۇقتىلارنى كۆرسىتىپ ئۆتۈشىمىز كېرەك:

بىرىنچىدىن، ئەڭ دەسلەپتە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال —

900 فوند ستېرلىڭنىڭ ئەمگەك مەزگىلى توققۇز ھەپتىدىن كېيىن ئاخىرلىشىدۇ، بۇ كاپىتال ئۈچ ھەپتە توشمىغىچە قايتىپ كەلمەيدۇ، يەنى 13 - ھەپتە باشلانغاندا ئاندىن قايتىپ كېلىدۇ. لېكىن يېڭى ئەمگەك مەزگىلى ئۈستىلەپ قوشۇلغان كاپىتال — 300 فوند ستېرلىڭنى ئىشلىتىپ دەرھال قايتىدىن باشلىنىدۇ. دەل مۇشۇنداق بولغاچقا، ئىشلەپچىقىرىش ئاندىن داۋاملىق ئېلىپ بېرىلىدۇ.

ئىككىنچىدىن، ئەسلىدە بار كاپىتال — 900 فوند ستېرلىڭنىڭ فۇنكسىيىسى ۋە بىرىنچى توققۇز ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلاشقاندىن كېيىن يېڭىدىن ئۈستىلەپ قوشۇلغان 300 فوند ستېرلىڭ (ئۇ بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلاشقاندىن كېيىن ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلىنى دەرھال باشلايدۇ)نىڭ فۇنكسىيىسى بىرىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدە تامامەن ئايرىلىپ كېتىدۇ ياكى ھېچبولمىغاندا شۇنداق ئايرىلىپ كېتىدۇ. لېكىن ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى جەريانىدا ئۆزئارا گىرەلىشىپ كېتىدۇ.

مەسىلىنى كونكرېتراق دەپ ئۆتەيلى:

بىرىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى 12 ھەپتە. بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى توققۇز ھەپتە، بۇنىڭدىكى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى 13 - ھەپتە باشلانغاندا ئورۇندىلىپ بولىدۇ. ئاخىرقى ئۈچ ھەپتىدە، ئۈستىلەپ قوشۇلغان كاپىتال — 300 فوند ستېرلىڭ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ھەمدە ئىككىنچى توققۇز ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلى باشلىنىدۇ.

ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى. 13 - ھەپتە باشلانغاندا، 900 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ ھەمدە يېڭى بىر دەۋرىي ئوبوروتنى باشلىيالايدۇ، لېكىن ئىككىنچى ئەمگەك



مەزگىلى 300 فوند ستېرلىڭ ئۈستىلەپ قوشۇلغاچقا، 10 - ھەپتىدە باشلىنىپ بولغان بولىدۇ؛ 13 - ھەپتە باشلانغان چاغدا ئەمگەك مەزگىلىنىڭ $\frac{1}{3}$ ى، بۇ 300 فوند ستېرلىڭنىڭ ئۈستىلەپ قوشۇلۇشى بىلەن ئورۇندىلىپ بولغان بولىدۇ، 300 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىن مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرۇلىدۇ. چۈنكى يەنە ئالتە ھەپتە بولسىلا ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلىشىدۇ، شۇڭا قايتىپ كەلگەن 900 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ ئاران $\frac{2}{3}$ قىسمىلا، يەنى 600 فوند ستېرلىڭلا ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرەلەيدۇ. شۇنداق قىلىپ ئەسلىدىكى 900 فوند ستېرلىڭدىن 300 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىپ، بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلىدە ئۈستىلەپ قوشۇلغان 300 فوند ستېرلىڭ بىلەن ئوخشاش رول ئوينايدۇ. ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ 6 - ھەپتىسىنىڭ ئاخىرىدا، ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلىشىدۇ. بۇنىڭغا سېلىنغان كاپىتال — 900 فوند ستېرلىڭ ئۈچ ھەپتىدىن كېيىن قايتىپ كېلىدۇ، دېمەك ئىككىنچى 12 ھەپتىلىك دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ 9 - ھەپتىسىنىڭ ئاخىرىدا قايتىپ كېلىدۇ. ئۈچ ھەپتىلىك ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە، ئايرىلىپ كەتكەن كاپىتال — 300 فوند ستېرلىڭ قوشۇلىدۇ. كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭنىڭ ئۈچىنچى ئەمگەك مەزگىلى مۇشۇ 300 فوند ستېرلىڭنى ئىشلىتىپ ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ 7 - ھەپتىسىدە ياكى بىر يىلنىڭ 19 - ھەپتىسىدە باشلانغان بولىدۇ.

ئۈچىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى. ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ 9 - ھەپتىسىنىڭ ئاخىرىدا 900 فوند

ستېرلىڭ قايتىدىن قايتىپ كېلىدۇ . لېكىن ئۈچىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئالدىنقى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ 7 - ھەپتىسىدە باشلىنىپ بولىدۇ ھەمدە ئالتە ھەپتە ئۆتۈپ كېتىدۇ . شۇنداق قىلىپ ئۇ يەنە ئاران ئۈچ ھەپتە داۋاملىشىدۇ . شۇڭا ، قايتىپ كەلگەن 900 فوند ستېرلىڭنىڭ 300 فوند ستېرلىڭىلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرىدۇ . تۆتىنچى ئەمگەك مەزگىلىدە بۇ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ قالغان توققۇز ھەپتىسىنىڭ بوشلۇقى تولدۇرۇلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، بىر يىلنىڭ 37 - ھەپتىسىدە ، بىرلا چاغدا 4 - دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ۋە 5 - ئەمگەك مەزگىلى باشلىنىدۇ .

ھېسابلاشقا ئاسان بولسۇن ئۈچۈن ، بىز ئەمگەك مەزگىلى بەش ھەپتە بولىدۇ ، ئوبوروت مەزگىلى بەش ھەپتە بولىدۇ ، شۇڭا دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئون ھەپتە بولىدۇ ؛ بىر يىلنى 50 ھەپتە دەپ ھېسابلىساق ، ھەر ھەپتىلىك كاپىتال چىقىمى 100 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ ، دەپ پەرەز قىلىمىز . بۇنداقتا ، ئەمگەك مەزگىلى 500 فوند ستېرلىڭ تۇراقسىز كاپىتالغا موھتاج بولىدۇ ، ئوبوروت ۋاقتىمۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئۇستىلىمە كاپىتالغا موھتاج بولىدۇ . ئەمگەك مەزگىلى ۋە دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ :

| ئەمگەك مەزگىلى | ھەپتە | تاۋار (فوند ستېرلىڭ) | قايتىپ كېلىش ۋاقتى |
|---|---|---|---|
| 1 | 1 — 5 | 500 | 10 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا |
| 2 | 6 — 10 | 500 | 15 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا |
| 3 | 11 — 15 | 500 | 20 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا |
| 4 | 16 — 20 | 500 | 25 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا |
| 5 | 21 — 25 | 500 | 30 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا |

قالغىنى شۇ بويىچە سۈرۈپ ھېسابلىنىدۇ



ئەگەر ئوبوروت ۋاقتى 0= بولسا ، شۇ سەۋەبتىن دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىگە باراۋەر بولىدۇ ، ئۇنداقتا ، بىر يىلدىكى دەۋرىي ئوبوروتنىڭ سانى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ سانىغا باراۋەر بولىدۇ . ئەمگەك مەزگىلى بەش ھەپتە قىلىنغاندا ، يىللىق دەۋرىي ئوبوروت قېتىم سانى $= \frac{50}{5} = 10$ ، دەۋرىي ئوبوروت كاپىتالىنىڭ قىممىتى $= 10 \times 500 = 5000$ بولىدۇ . جەدۋەلدە ئوبوروت ۋاقتى بەش ھەپتە دەپ پەرەز قىلىنغان . شۇڭا ، يىلدا يەنە قىممىتى 5000 فوند ستېرلىڭ بولغان تاۋار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ ، لېكىن ئۇنىڭ $\frac{1}{10} = 500$ فوند ستېرلىڭى ھەمىشە تاۋار كاپىتال ھالىتىدە تۇرىدۇ ، بەش ھەپتە ئۆتكەندە ئاندىن قايتىپ كېلىدۇ . مۇنداقتا يىل ئاخىرىدا ، 10 - مەزگىلى (يەنى 46 — 50 - ئەمگەك مەزگىلى )دىكى مەھسۇلات ئۆزىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ يېرىمىنىلا ئورۇندايدۇ ، چۈنكى ئۇنىڭ ئوبوروت ۋاقتى كېلەر يىلنىڭ دەسلەپكى بەش ھەپتىسىگە ھېسابلىنىدۇ .

بىز يەنە ئۈچىنچى مىسالنى كەلتۈرەيلى : ئەمگەك مەزگىلى ئالتە ھەپتە ، ئوبوروت ۋاقتى ئۈچ ھەپتە ، ئەمگەك جەريانىنىڭ ھەر ھەپتىسىدە 100 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن .

بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى : بىرىنچى 1 — 6 - ھەپتە . 6 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا ، 600 فوند ستېرلىڭ تاۋار كاپىتال بولغان ، ئۇ 9 - ھەپتىسىنىڭ ئاخىرىدا قايتىپ كەلگەن .

ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى : 7 — 12 - ھەپتە . 7 — 9 - ھەپتىدە 300 فوند ستېرلىڭ ئۇستىلىمە كاپىتال ئالدىن تۆلەنگەن . 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 600 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كەلگەن ، ئۇنىڭ 300 فوند ستېرلىڭى 10 — 12 - ھەپتىدە

ئالدىن تۆلەنگەن. شۇڭا، 12 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 300 فوند ستېرلىڭ نەق پۇل بولغان؛ 600 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار كاپىتال بولغان، ئۇ 15 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا قايتىپ كەلگەن.

ئۈچىنچى ئەمگەك مەزگىلى: 13 — 18 - ھەپتە. 13 — 15 - ھەپتىدە يۇقىرىدا ئېيتىلغان 300 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن، ئاندىن 600 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كەلگەن، ئۇنىڭ 300 فوند ستېرلىڭى 16 — 18 - ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن. 18 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 300 فوند ستېرلىڭ نەق پۇل بولغان؛ 600 فوند ستېرلىڭ تاۋار كاپىتال بولغان، ئۇ 21 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا قايتىپ كەلگەن (بۇ ئەھۋال توغرىسىدىكى تېخىمۇ تەپسىلىي بايان مۇشۇ بابنىڭ ئاخىرىدىكى 2 - بۆلۈمدە).

شۇڭا، توققۇز ئەمگەك مەزگىلى (54 ھەپتە) دە 9 × 600 = 5400 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ئىشلەپچىقىرىلغان. 9 - ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلاشقاندا، كاپىتالىست 300 فوند ستېرلىڭ نەق پۇلغا، 600 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارغا ئىگە بولغان، ئەمما بۇ تاۋار تېخى ئۆزىنىڭ ئوبوروت ۋاقتىدىن ئۆتمىگەن.

ئۈچ مىسالنى سېلىشتۇرساق شۇنى ھېس قىلىمىز: بىرىنچىسى، پەقەت 2 - مىسالدىلا 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال I بىلەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۆستەلمە كاپىتال II تەرتىپ بويىچە گىرەلەشكەن، شۇڭا بۇ ئىككى قىسىم كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى ھەمىشە ئايرىم ھالدا ئېلىپ بېرىلغان. لېكىن بىزنىڭ بۇ يەردە ئىنتايىن ئادەتتىن تاشقىرى پەرەزدە بولغانلىقىمىز، يەنى ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت ۋاقتى تەڭ، ھەربىرى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ يېرىمىنى ئىگىلىگەن دەپ پەرەز قىلغانلىقىمىزدىنلا بولغان. باشقا ھەممە ئەھۋالدا، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدە بۇ



ئىككى مەزگىلنىڭ قانداق ئوخشاش بولماسلىقىدىن قەتئىينەزەر، بۇ ئىككى كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى خۇددى 1 - ۋە 3 - مىسالدىكىگە ئوخشاش، ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئۆزئارا گىرەلىشىپ كېتىدۇ. ئۆستەلمە كاپىتال II كاپىتال I نىڭ بىر قىسمى بىلەن بىللە 2 - ئوبوروت مەزگىلىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتالنى تەشكىل قىلىدۇ. ئەمما كاپىتال I نىڭ قالدۇقى ئايرىلىپ چىقىپ، كاپىتال II نىڭ ئەسلىدىكى فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. تاۋار كاپىتالنىڭ ئوبوروت ۋاقتىدا رول ئوينايدىغان كاپىتال بۇ يەردە ئەسلىدە بۇ مەقسەت ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال II بولمايدۇ. لېكىن ئۇ كېيىنكىسىگە تەڭ قىممەتكە ئىگە بولىدۇ، ھەمدە ھەممە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالدا تەڭ تەركىبىي قىسمىنى شەكىللەندۈرىدۇ.

ئىككىنچىسى، ئەمگەك مەزگىلىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن كاپىتال ئوبوروت ۋاقتىدا بىكار بولۇپ قالغان. 2 - مىسالدا، كاپىتال بەش ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن، بەش ھەپتىلىك ئوبوروت ۋاقتىدا بىكار قالغان. شۇڭا، كاپىتال I نىڭ بىر يىلدا بىكار قالغان ۋاقتى يېرىم يىل بولغان، شۇنىڭ بىلەن ئۆستەلمە كاپىتال II بۇ ۋاقىت ئىچىدە ئايان بولغان، ئۇ 2 - مىسالدىمۇ يېرىم يىل بىكار قالىدۇ. لېكىن ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۇدا ئېلىپ بېرىلىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئۆستەلمە كاپىتال بىر يىلدىكى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئومۇمىي مىقدارىغا ياكى ئومۇمىي سانىغا باغلىق بولماي، بەلكى ئوبوروت ۋاقتى ۋە دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ نىسبىتىگە باغلىق (دەرۋەقە، بۇ يەردە ھەممە دەۋرىي ئوبوروت ئوخشاش شارائىتتا ئېلىپ بېرىلغان دەپ پەرەز قىلىنغان). شۇڭا، 2 - مىسالدا، ئېھتىياجلىق بولغان ئۆستەلمە كاپىتال 2500 فوند ستېرلىڭ

ئەمەس ، 500 فوند ستېرلىڭ بولغان . مۇنداق ئەھۋال ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالغا ئوخشاش دەۋرىي ئوبوروتقا كىرگەنلىكىدىن باشقا نەرسە ئەمەس . شۇڭا ، تامامەن كېيىنكىسىگە ئوخشاش ئۇنىڭ سانى ئۇنىڭ دەۋرىي ئوبوروت سانى ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ .

ئۇچىنچىسى ، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتى ئەمگەك ۋاقتىدىن ئۇزاق بولسىمۇ ، بۇ يەردە تەكشۈرۈلگەن ئەھۋال ئۆزگەرمەيدۇ . دەرۋەقە ، ئومۇمىي دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتى شۇ سەۋەبتىن ئۇزىرايدۇ ، ئەمما ئەمگەك جەريانىدا دەۋرىي ئوبوروتنىڭ مۇنداق ئۇزىرىشى سەۋەبىدىن ، كاپىتالنى ئۇستىلەپ قوشۇش كەتمەيدۇ . كاپىتالنى ئۇستىلەپ قوشۇشتا مۇنداق بىرلا مەقسەت بولىدۇ : ئەمگەك جەريانىدا ئوبوروت ۋاقتى كەلتۈرۈپ چىقارغان بوش ۋاقىتنىڭ ئورنى تولدۇرۇلىدۇ ؛ شۇڭا ، ئۇ پەقەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوبوروت ۋاقتى پەيدا قىلغان كاشىلىسىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىماسلىقىغىلا كاپالەتلىك قىلىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزىنىڭ شارائىتى پەيدا قىلغان كاشىلىلار باشقا چارىلەر بىلەن تۈگىتىلىدۇ ، بۇ چارىلەرنى بۇ يەردە تەكشۈرۈپ ئولتۇرۇش ھاجەتسىز . لېكىن بەزى كارخانىلار ئىشلەپچىقىرىشنى زاكازغا قاراپ ھېلى داۋاملاشتۇرىدۇ ، ھېلى توختىتىپ قويىدۇ ، شۇڭا ، ھەرقايسى ئەمگەك مەزگىللىرى ئوتتۇرىسىدا ئۈزۈلۈپ قېلىش كېلىپ چىقىشى مۇمكىن . بۇ كارخانىلاردا ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ زۆرۈرلۈكىمۇ يوقىلىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، كۆپلىگەن پەسىللەردىكى ئەمگەك ئەھۋالىدىن قارىغاندا ، قايتىپ كېلىش ۋاقتىنىڭمۇ مۇئەييەن چېكى بولىدۇ . ئەگەر كاپىتالنىڭ بىر ئوبوروت ۋاقتى كېيىنكى يىلغىچىمۇ ئاياغلاشمىسا ، ئۇنداقتا ، ئوخشاش بىر ئەمگەكنى كېيىنكى يىلدا



شۇ ئوخشاش كاپىتال ئارقىلىق يېڭىلىغىلى بولمايدۇ . لېكىن ئوبوروت ۋاقتىمۇ بىر ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدىن كېيىنكى ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىگىچە بولغان ئارىلىقى قىسقىراق بولىدۇ . مۇنداق ئەھۋالدا ، ئۇنىڭ باشقا ئىشلىتىدىغان يېرى چىقماي قالسىلا ، كاپىتال بىكار تۇرۇپ قالىدۇ .

تۆتىنچىسى ، بىر ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ، مەسىلەن ، 3 - مىسالدىكى 600 فوند ستېرلىڭنىڭ بىر قىسمى خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال ئۈچۈن ، بۇ ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ئۈچۈن ، ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال ئۈچۈن سېلىنىدۇ ، يەنە بىر قىسمى ئۆزگىرىشچان تۇراقسىز كاپىتال ئۈچۈن ، ئەمگەكنىڭ ئۆزىنىڭ ھەققى ئۈچۈن سېلىنىدۇ . ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال ئۈچۈن سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال ، ئوخشاش بولغان ۋاقىتتا ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە مەۋجۇت بولمىسىمۇ بولىدۇ ؛ مەسىلەن ، پۈتكۈل ئەمگەك مەزگىلىدە ئىشلىتىلىدىغان خام ئەشيا تەقلەپ قويۇلمىسىمۇ بولىدۇ ؛ كۆمۈر ئىككى ھەپتىدە بىر قېتىم سېتىۋېلىنسا بولىدۇ . لېكىن — چۈنكى بۇ يەردە يەنىلا كرېدىت نەزەردىن ساقىت قىلىنىدۇ — بۇ بىر قىسىم كاپىتال زۆرۈر بولغاندا ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىغا ئايلاندۇرۇشقا قولاي بولسۇن ئۈچۈن ، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە كىشىلەرنىڭ باشقۇرۇشىغا بېرىلمەيدىكەن ، چوقۇم پۇل شەكلىدە بېرىلىشى كېرەك . مۇنداق ئەھۋال ئالتە ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن بۇ ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قىممىتىنىڭ چوڭ ياكى كىچىك بولۇشىنى قىلچە ئۆزگەرتەلمەيدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، — تاسادىپىي چىقىملار ئۈچۈن تۆلەشكە تېگىشلىك پۇل زاپىسى ۋە قالايمىقانچىلىقلارنى تۈگىتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان ھەقىقىي

تەييارلىق فوندىنى تىلغا ئالماي تۇرىمىز ، — ئىش ھەققى بىرقەدەر قىسقا مەزگىل بويىچە بېرىلىدۇ ، ئادەتتە ھەپتىدە بىر قېتىم بېرىلىدۇ . شۇڭا ، كاپىتالىست ئىشچىنى بىرقەدەر ئۇزاق ۋاقىتتا ئۆزىنىڭ ئەمگىكىنى سېتىشقا مەجبۇر قىلمىسىلا ، ئىش ھەققى بېرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولىدىغان كاپىتالنى پۇل شەكلىدە تەقلەپ قويۇشقا توغرا كېلىدۇ . شۇڭا ئەمگەك ھەققىنى بېرىشكە ئاسان بولسۇن ئۈچۈن ، كاپىتال قايتىپ كەلگەندە ، ئۇنىڭ بىر قىسمىنىڭ پۇل شەكلىنى ساقلاپ قېلىپ ، يەنە بىر قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىغا ئايلاندۇرۇش كېرەك .

ئۇستىلمە كاپىتال تامامەن خۇددى ئەسلىدىكى كاپىتالغا ئوخشاش تەقسىم قىلىنىدۇ . لېكىن بۇ كاپىتال بىلەن كاپىتال I نىڭ پەرقى (كرېدىت مۇناسىۋىتىنى دېمەي تۇرىمىز ) شۇ يەردە : ئۇ كاپىتال I نىڭ بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلىگە قاتناشمايدۇ ، ئەمما ، ئۆزىنىڭ ئەمگەك مەزگىلىدە كىشىلەرنىڭ باشقۇرۇشىغا قۇلاي بولسۇن ئۈچۈن ، بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ پۈتكۈل جەريانىدا ئالدىن تۆلىنىشى كېرەك . بۇ ۋاقىت ئىچىدە ، ھېچبولمىغاندا ، بۇ كاپىتالنىڭ بىر قىسمى پۈتكۈل دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدە ئالدىن تۆلىنىدىغان ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتالغا ئايلانغان . زادى بۇ كاپىتالنىڭ قانچىلىك قىسمىنىڭ بۇ ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال شەكلىگە ئىگە بولۇشى ياكى زادى قانچىلىك قىسمىنىڭ بۇنداق ئايلىنىش زۆرۈر بولۇشتىن ئىلگىرى ئۇستىلمە پۇل كاپىتالنىڭ شەكلىنى ساقلاپ قېلىشى قىسمەن ھالدا مۇئەييەن ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنىڭ ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش شەرت - شارائىتىغا باغلىق ، قىسمەن ھالدا شۇ جاينىڭ ئەھۋالىغا ، قىسمەن ھالدا خام ئەشيا قاتارلىقلارنىڭ باھاسىدىكى داۋالغۇشقا باغلىق . ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنى تەكشۈرگەندە ، بۇ



ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ خېلى زور قىسمى ئۇزاققىچە ئۇزلۇكسىز ھالدا پۇل كاپىتال ھالىتىدە تۇرىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، كاپىتال II نىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدىغان قىسمى ھەمىشە بىرقەدەر قىسقا بولغان ئەمگەك مەزگىللىرى بويىچە ھەق تۆلەش دەرىجىسىگە يېتىپ ھەمدە ھەق تۆلەشكە ئىشلىتىلىپ ، پەيدىنپەي ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ . شۇڭا ، كاپىتال II نىڭ بۇ قىسمى پۈتكۈل ئەمگەك مەزگىلىدە تا ئۆزى ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىپ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەشكە قاتناشقانغا قەدەر پۇل كاپىتال شەكلىدە تۇرىدۇ .

شۇڭا ، كاپىتال I نىڭ ئوبوروت ۋاقتىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ كىرىشى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ مىقدارى ۋە ئومۇمىي كاپىتالنىڭ زۆرۈر بولغان ئالدىن تۆلىنىش ۋاقتىلا ئېشىپ كېتىپ قالماي ، بەلكى پۇل زاپىسى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ، شۇ سەۋەبتىن پۇل كاپىتال ھالىتىدە تۇرغان ھەمدە پۇل كاپىتال شەكلىگە ئىگە بولۇشى مۇمكىن بولغان ئاشۇ بىر قىسىم ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالمۇ ئالاھىدە كۆپىيىپ كېتىدۇ .

كاپىتالنى ئوبوروت ۋاقتى سەۋەبىدىن ئىككى قىسىمغا ، يەنى بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كاپىتال ۋە ئوبوروت ۋاقتى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تولۇقلىما كاپىتال دەپ ئىككى قىسىمغا ئايرىشقا توغرا كېلىدۇ ، مۇنداق بۆلگەندە ، سەرمايىنىڭ ئېشىشى ئەمەس ، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ كىچىكلىشى پەيدا قىلىنغان سورۇندا ، مەيلى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە ئالدىن تۆلەش جەھەتتە بولسۇن ياكى پۇل زاپىسى شەكلىدە ئالدىن تۆلەش جەھەتتە بولسۇن ، ئوخشاشلا يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئەھۋال يۈز بېرىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىگە

قارىغاندا، پۇل شەكلىدە چۈشەپ قويۇلغان (بەند بولۇۋاتقان) كاپىتال مۇنداق سورۇندا تېخىمۇ كۆپىيىدۇ.

ئومۇمەن ئالغاندا، كاپىتال ئەسلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ۋە ئۇستىلىمە كاپىتال دەپ مۇنداق ئايرىلسا، نەتىجىسى شۇنداق بولىدۇ: ھەرقايسى ئەمگەك مەزگىللىرىدە ئۈزۈلمەس ئىزچىللىق بولىدۇ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ تەڭ مىقدارىدىكى بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ.

ئەمدى 2 - مىسالغا قاراپ باقايلى. ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرىدىغان كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭ. چۈنكى ئەمگەك مەزگىلى = 5 ھەپتە، شۇڭا ئۇ 50 ھەپتىدە (بىر يىل دەپ قارالغان) ئون قېتىم ئايلانغان. شۇڭا، قوشۇمچە قىممەتنى دېمەي تۇرغاندا، مەھسۇلات $500 \times 10 = 5000$ فوند ستېرلىڭلىق بولغان. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا بىۋاسىتە، توختاۋسىز ھالدا تەسىر كۆرسەتكەن (رول ئوينىغان) كاپىتال — 500 فوند ستېرلىڭ بولغان بىر كاپىتالنىڭ قىممىتى — نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، ئوبوروت ۋاقتى گويا تامامەن يوقالغاندەك بىلىنىدۇ. دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى بىلەن ئەمگەك مەزگىلى ئۆزئارا بىر بولۇپ كېتىدۇ؛ ئوبوروت ۋاقتى = 0 بولىدۇ.

ئەكسىچە، ئەگەر 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئادەت بويىچە بەش ھەپتىلىك ئوبوروت ۋاقتى سەۋەبىدىن ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش پائالىيىتىنى ئۈزۈپ، تا ئون ھەپتە ۋاقىتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان پۈتكۈل دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئاخىرلاشقاندا ئاندىن قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولىدىغان بولسا، ئۇنداقتا، بىر يىلدىكى 50 ھەپتىدە، بىزدە ئاران ۋاقتى



ئون ھەپتىدىن بولغان بەش دەۋرىي ئوبوروت بولغان بولىدۇ؛ بۇنىڭ ئىچىدىكى ۋاقتى بەش ھەپتىدىن بولغان بەش ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە، يەنى 25 ئىشلەپچىقىرىش ھەپتىسىدە ئومۇمىي مەھسۇلات $5 \times 500 = 2500$ فوند ستېرلىڭ بولىدۇ؛ بەش ھەپتىدىن بولغان بەش ئوبوروت ۋاقتىمۇ، يەنى ئومۇمىي ئوبوروت ۋاقتىمۇ 25 ھەپتە بولىدۇ. بۇ يەردە شۇنداق دەيمىز: 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال يىلدا بەش قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولسا، ئۇنداقتا، كۆرمەك تەس ئەمەسكى، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ھەربىر دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ يېرىمىدا تامامەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىمەيدۇ؛ قىسقىسى، ئۇ پەقەت يېرىم يىلدا فۇنكسىيە ئۆتىگەن بولىدۇ، قالغان يېرىم يىلدا زادى فۇنكسىيە ئۆتىمەيدۇ.

بىزنىڭ مىسالىمىزدىن ئېيتقاندا، 500 فوند ستېرلىڭ تولۇقلىما كاپىتال مۇشۇ بەش ئوبوروت ۋاقتى ئىچىدە كىرىدۇ، شۇڭا بۇ 2500 فوند ستېرلىڭنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى ئېشىپ 5000 فوند ستېرلىڭنىڭ بىر دەۋرىي ئوبوروتى بولىدۇ. لېكىن ھازىر ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭ ئەمەس 1000 فوند ستېرلىڭ. 5000 فوندنى 1000 فوندقا بۆلسەك بۆلۈندە بەش بولىدۇ. شۇڭا، دەۋرىي ئوبوروتنىڭ قېتىم سانى ئون بولماي، بەلكى بەش بولىدۇ. ئەمەلىيەتتىمۇ دەل شۇنداق ھېسابلانغان. لېكىن، 1000 فوند ستېرلىڭ كاپىتال يىلدا بەش قېتىم ئوبوروت بولغان دېسەك، كاپىتالىستنىڭ قۇرۇق كاللىسىدا، ئوبوروت ۋاقتى خاتىرىسىدىن يوقىلىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن خۇددى بۇ كاپىتال تەرتىپ بويىچە ئېلىپ بېرىلغان بەش قېتىملىق دەۋرىي ئوبوروتتا ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتىگەندەك بىر خىل قالايمىقان قاراش شەكىللىنىدۇ. لېكىن بىز

دېگەن 1000 فوند ستېرلىڭ كاپىتال بەش قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولغاندا ، ئوبوروت ۋاقتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاقتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئەمەلىيەتتە ، ئەگەر 1000 فوند ستېرلىڭ راستىنلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۈزلۈكسىز رول ئوينىغان بولسا ، بىزنىڭ پەرىزىمىزچە ، مەھسۇلات 5000 فوند ستېرلىڭ بولماي ، 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ بولۇشى كېرەك ، لېكىن 1000 فوند ستېرلىڭنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تۇرغۇزۇش ئۈچۈنمۇ ئالدىن 2000 فوند ستېرلىڭ تۆلەش كېرەك .

لېكىن ئوبوروتنىڭ بۇ مېخانىزمىنى زادى بىلمەيدىغان ئىقتىسادشۇناسلار ھەمىشە مۇنداق بىر نۇقتىنى سەل قارايدۇ : ئىشلەپچىقىرىشنى ئۈزۈلدۈرمەي داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن ، سانائەت كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىلا باشتىن - ئاخىر ئەمەلىيەتتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈلىدۇ . بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە تۇرغاندا ، يەنە بىر قىسمى ھەمىشە ئوبوروت مەزگىلىدە تۇرۇشى شەرت . باشقىچە ئېيتقاندا ، كاپىتالنىڭ بىر قىسمى پەقەت ئۆزىنىڭ يەنە بىر قىسمى ھەقىقىي ئىشلەپچىقىرىشتىن ئايرىلىپ تاۋار كاپىتال ياكى پۇل كاپىتال شارائىتىدا تۇرغاندىلا ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . بۇ نۇقتىنى سەل قارىغانلىق پۇل كاپىتالنىڭ ئەھمىيىتى ۋە رولىغا تامامەن سەل قارىغانلىق بولىدۇ .

ئەمدى بىز دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئىككى قىسمى ، يەنى ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلى تەڭ بولغاندا ياكى ئەمگەك مەزگىلى ئوبوروت ۋاقتىدىن ئۇزاق ياكى قىسقا بولغاندا ، دەۋرىي ئوبوروتتا قانداق پەرق پەيدا قىلىدىغانلىقىنى تەتقىق قىلىشىمىز ، ئىككىنچىدىن ، بۇ ھالنىڭ كاپىتالنىڭ پۇل كاپىتال شەكلىدە بەند بولۇپ تۇرۇشىغا نىسبەتەن قانداق تەسىر



كۆرسىتىدىغانلىقىنى تەتقىق قىلىشىمىز كېرەك .

بىز بارلىق سورۇندا ھەپتىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 100 فوند ستېرلىڭ ، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى توققۇز ھەپتە ، شۇڭا ، ھەربىر دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال = 900 فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلىمىز .

## I . ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلى تەڭ

مۇنداق ئەھۋال گەرچە ئەمەلىيەتتە تاسادىپىيلىق بولسىمۇ ، لېكىن ئۇنى تەتقىقاتنىڭ چىقىش نۇقتىسى قىلىش كېرەك ، چۈنكى بۇنىڭدىكى مۇناسىۋەت ئەڭ ئاددىي ، ئەڭ ئېنىق ئىپادىلىنىدۇ .

ئىككى كاپىتال (بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال I ۋە كاپىتال I نىڭ ئوبوروتى مەزگىلىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن ئۇستىلمە كاپىتال II ) ئۆزلىرىنىڭ ھەرىكىتى داۋامىدا ئۆزئارا بىرى بىرىنىڭ ئورنىنى باسىدۇ ، ئەمما ئۆزئارا گىرەلەشمەيدۇ . شۇڭا ، بىرىنچى مەزگىلنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، بۇ ئىككى كاپىتال ئۆزىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈنلا ئالدىن تۆلىنىدۇ . دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنى تۆۋەندىكى مىساللاردىكىدەك ھەممىسى توققۇز ھەپتە بولىدۇ ، دەپ پەرەز قىلساق ، ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلى $4\frac{1}{2}$ ھەپتە بولىدۇ . شۇنىڭ بىلەن تۆۋەندىكىدەك يىللىق جەدۋەلنى تۈزۈپ چىقتۇق :

I . جەدۋەل

كاپىتال I

| دەۋري ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئالدىن تۆلەش مىقدارى (فوند ستېرلىڭ) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|---|
| 9 - 1 . I | $4\frac{1}{2}$ — 1 | 450 | 9 — $4\frac{1}{2}$ |
| 18 10 . II | $13\frac{1}{2}$ — 10 | 450 | 18 — $13\frac{1}{2}$ |
| 27 19 . III | $22\frac{1}{2}$ 19 | 450 | 27 — $22\frac{1}{2}$ |
| 36 — 28 . IV | $31\frac{1}{2}$ — 28 | 450 | 36 — $31\frac{1}{2}$ |
| 45 — 37 . V | $40\frac{1}{2}$ - 37 | 450 | 45 — $40\frac{1}{2}$ |
| (54) — 46 . VI | $49\frac{1}{2}$ — 46 | 450 | (31) (54) — $49\frac{1}{2}$ |

(31) ئىككىنچى دەۋري ئوبوروت يىلىنىڭ ھەرقايسى ھەپتىلىرىگە مەنسۇپ بولغاچقا مۇشۇ تىرناق ئىچىگە ئېلىندى .

كاپىتال II

| دەۋري ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئالدىن تۆلەش مىقدارى (فوند ستېرلىڭ) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|---|
| $13\frac{1}{2}$ — $4\frac{1}{2}$ . I | 9 — $4\frac{1}{2}$ | 450 | $13\frac{1}{2}$ — 10 |
| $22\frac{1}{2}$ — $13\frac{1}{2}$ . II | 18 — $13\frac{1}{2}$ | 450 | $22\frac{1}{2}$ — 19 |
| $31\frac{1}{2}$ — $22\frac{1}{2}$ . III | 27 — $22\frac{1}{2}$ | 450 | $31\frac{1}{2}$ — 28 |
| $40\frac{1}{2}$ — $31\frac{1}{2}$ . IV | 36 — $31\frac{1}{2}$ | 450 | $40\frac{1}{2}$ — 37 |
| $49\frac{1}{2}$ — $40\frac{1}{2}$ . V | 45 — $40\frac{1}{2}$ | 450 | $49\frac{1}{2}$ — 46 |
| ($58\frac{1}{2}$) — $49\frac{1}{2}$ . VI | (54) — $49\frac{1}{2}$ | 450 | $58\frac{1}{2}$ — (55) |



بۇ يەردە بىر يىلنى 51 ھەپتە دەپ پەرەز قىلىمىز . بۇ 51 ھەپتىدە ، كاپىتال I ئالتە مۇكەممەل ئەمگەك مەزگىلىدە ، 6 × 450 = 2700 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ئىشلەپچىقىرىلغان كاپىتال II بەش مۇكەممەل ئەمگەك مەزگىلىدە ، 5 × 450 = 2250 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ئىشلەپچىقىرىلغان . ئۇنىڭدىن باشقا كاپىتال II يەنە بىر يىلنىڭ ئاخىرقى $1\frac{1}{2}$ ھەپتىسىدە (50 - ھەپتىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن 51 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىغىچە ) 150 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ئىشلەپچىقىرىلغان . — 51 ھەپتىدە ئىشلەپچىقىرىلغان ئومۇمي تاۋار 5100 فوند ستېرلىڭلىق بولغان . ئەمگەك مەزگىلىدە ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىلىشىدىن ئېيتقاندا ، ئومۇمي كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭ خۇددى $5\frac{2}{3}$ قېتىم دەۋري ئوبوروت بولغاندەك ($5100 = 900 \times 5\frac{2}{3}$ فوند ستېرلىڭ بولغاندەك ) قىلىدۇ . لېكىن ، بىز ئەمەلىي دەۋري ئوبوروتنى تەكشۈرىدىغان بولساق ، ئۇنداقتا ، كاپىتال I $5\frac{2}{3}$ قېتىم دەۋري ئوبوروت بولغان بولىدۇ ، چۈنكى 51 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا يەنە ئۈچ ھەپتە بولغاندا ئاندىن 6 - دەۋري ئوبوروت مەزگىلى تۈگەيدۇ ، $2550 = 450 \times 5\frac{2}{3}$ فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . ئەمما كاپىتال II ئاران $5\frac{1}{6}$ قېتىم دەۋري ئوبوروت بولغان بولىدۇ ، چۈنكى ئۇ 6 - دەۋري ئوبوروت

مەزگىلىنىڭ $1\frac{1}{2}$ ھەپتىسىنىلا تۇگەتكەن، يەنى $7\frac{1}{2}$ ھەپتە ئىككىنچى يىلغا كىرگۈزۈلگەن بولىدۇ؛ $450 \times 5\frac{1}{6} = 2325$ فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. شۇڭا ئەمەلىي ئومۇمىي دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى = 4875 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ.

بىز كاپىتال I بىلەن كاپىتال II نى ئۆزئارا تامامەن مۇستەقىل بولغان ئىككى كاپىتال سۈپىتىدە تەكشۈرەيلى. ئۇلار ئۆزىنىڭ ھەرىكىتىدە تامامەن مۇستەقىل بولىدۇ؛ پەقەت ئۇلارنىڭ ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلى بىۋاسىتە ھالدا ئۆزئارا بىرىنىڭ ئورنىغا بىرى دەسسىگەنلىكى ئۈچۈنلا، بۇ ئىككى ھەرىكەت بىر - بىرىنى تولۇقلايدۇ. شۇڭا ئۇلار تامامەن مۇستەقىل بولغان، ئوخشاش بولمىغان كاپىتالىستقا مەنسۇپ بولغان ئىككى كاپىتال دەپ قارىلىدۇ.

كاپىتال I مۇكەممەل بەش دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ۋە 6 - دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىدىن ئۆتكەن. يىل ئاخىرىدا، ئۇ تاۋار كاپىتال شەكلىدە تۇرىدۇ. تاۋار كاپىتالنىڭ نورمال رېئاللىشىشى ئۈچۈن يەنە ئۈچ ھەپتە كېتىدۇ. بۇ مەزگىلدە، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرەلمەيدۇ. ئۇ تاۋار كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەۋاتقان بولىدۇ؛ ئوبوروت بولۇۋاتقان بولىدۇ. ئۇ پەقەت ئەڭ ئاخىرقى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىدىن ئۆتىدۇ. بۇ ئەھۋالنى تۆۋەندىكىچە ئىپادىلەشكە بولىدۇ: ئۇنىڭ بىر قېتىملىق دەۋرىي ئوبوروتى ئاران $\frac{2}{3}$ بولغان، ئۇنىڭ ئومۇمىي قىممىتىنىڭ ئاران $\frac{2}{3}$ قىسمىلا بىر



مۇكەممەل دەۋرىي ئوبوروتتىن ئۆتكەن. بىز 450 فوند ستېرلىڭ توققۇز ھەپتىدە بىر قېتىم ئوبوروت بولغان دېدۇق، دېمەك 300 فوند ستېرلىڭ ئالتە ھەپتىدە بىر قېتىم ئوبوروت بولغان بولىدۇ. لېكىن بۇنداق ئىپادىلەش ئۇسۇلىدا دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئالاھىدە ئوخشاش بولمىغان ئىككى تەركىبىي قىسمى بىلەن بولغان ئورگانىك مۇناسىۋىتىگە سەل قارالغان. ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 450 فوند ستېرلىڭ $5\frac{2}{3}$ قېتىم ئوبوروت بولغان دېگەندە، مۇنداق ئىپادىلەش ئۇسۇلىنىڭ ھەقىقىي مەنىسى مۇنداق بولىدۇ: كاپىتال بەش قېتىم مۇكەممەل دەۋرىي ئوبوروت بولغان، لېكىن 6 - دەۋرىي ئوبوروتنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىلا ئورۇندالغان. يەنە بىر جەھەتتىن، $5\frac{2}{3}$ دەۋرىي ئوبوروت بولغان كاپىتال ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ھەسسىسىگە باراۋەر بولىدۇ، يۇقىرىدىكى مىسال ئارقىلىق ئېيتقاندا، $5\frac{2}{3} \times 450 =$ 2550 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ؛ بۇ سۆزنىڭ توغرىلىقى شۇ يەردە، ئەگەر بۇ 450 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ ئورنى يەنە بىر 450 فوند ستېرلىڭ كاپىتال بىلەن تولۇقلانمىسا، ئۇنداقتا، ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا، يەنە بىر قىسمى ئوبوروت جەريانىدا تۇرۇشى كېرەك. ئەگەر ئوبوروت ۋاقتى دەۋرىي ئوبوروت بولغان كاپىتالنىڭ مىقدارى ئارقىلىق ئىپادىلەنسە، ئۇنداقتا، ئۇ ھەمىشە ھازىر بار بىر قىممەتنىڭ مىقدارى (ئەمەلىيەتتە بىر تەييار مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى) ئارقىلىقلا ئىپادىلىنىدۇ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى قايتىدىن باشلاش ھالىتىدە بولماسلىقىدەك ئەھۋال

چۈشەندۈرىدۇكى، ئۇنىڭ بىر قىسمىلا ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىش ھالىتىدە تۇرىدۇ ياكى ئۇدا ئىشلەپچىقىرىش ھالىتىدە تۇرۇش ئۈچۈن، كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى ۋە ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۆزئارا نىسبىتى بويىچە ئىككى قىسىمغا بۆلىنىدۇ؛ بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە، يەنە بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئوبوروت مەزگىلىدە تۇرىدۇ. بۇ يەردە رول ئوينايدىغىنى ئوخشاشلا بىر قانۇنىيەت: ئۈزلۈكسىز فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ مىقدارىنى ئوبوروت ۋاقتى بىلەن دەۋرىي ئوبوروت ۋاقتىنىڭ سېلىشتۇرمىسى بەلگىلەيدۇ.

بىز يىلنىڭ ئاخىرى دەپ پەرەز قىلغان 51 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا، كاپىتال Ⅱ دىن 150 فوند ستېرلىڭ تېخى پۈتمىگەن مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن. يەنە بىر قىسمى تۇراقسىز بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال — خام ئەشيا قاتارلىقلار — شەكلىدە تۇرىدۇ، دېمەك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتەش شەكلىدە تۇرىدۇ. يەنە 3 - قىسمى پۇل شەكلىدە تۇرىدۇ. بۇ بىر قىسىم كاپىتال ھېچبولمىغاندا بۇ ئەمگەك مەزگىلىنىڭ قالغان قىسمى (ئۈچ ھەپتە)دىكى ئىش ھەققىنى بېرىشكە بىمالال يېتىدۇ، بىراق بۇنداق ئىش ھەققى ھەر ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا بېرىلىدۇ. بۇ بىر قىسىم كاپىتال يېڭى بىر يىل باشلانغاندا، دېمەك يېڭى بىر دەۋرىي ئوبوروتنىڭ مەزگىلى باشلانغاندا، گەرچە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدە تۇرماي، پۇل كاپىتال شەكلىدە تۇرغان بولسىمۇ، ئۇ بۇنداق شەكىل بىلەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قاتنىشالمايدۇ، لېكىن يېڭى دەۋرىي ئوبوروت باشلانغان چاغدا، يەنىلا تۇراقسىز بولۇپ تۇرغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال، يەنى تىرىك ئەمگەك كۈچى



ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا رول ئوينايدۇ. بۇنداق ئەھۋالنىڭ سەۋەبى مۇنداق: ئەمگەك كۈچى گەرچە ئەمگەك مەزگىلىدە، مەسىلەن، ھەر ھەپتە باشلانغان چاغدا سېتىۋېلىنغان ۋە سەرپ قىلىۋېتىلگەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ ھەققى ھەپتە ئاخىرىدا ئاندىن تۆلىنىدۇ. بۇ يەردە، پۇل تۆلەش ۋاستىسى رولىنى ئوينايدۇ. شۇڭا، بىر جەھەتتىن، ئۇ پۇل سۈپىتىدە يەنىلا كاپىتالىستنىڭ قولىدا قالىدۇ، يەنە بىر جەھەتتىن، ئەمگەك كۈچى، پۇلدىن ئايلانغان تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا رول ئوينىغان (تەسىر كۆرسەتكەن) بولىدۇ. شۇڭا، ئوخشاش بىر كاپىتالنىڭ قىممىتى بۇ يەردە ئىككى ياقلىما ئايان بولىدۇ.

ئەگەر پەقەت ئەمگەك مەزگىلىنىلا تەكشۈرسەك، ئۇنداقتا

كاپىتال Ⅰ نىڭ ئىشلەپچىقارغىنى $6 \times 450 = 2700$ فوند ستېرلىڭ

كاپىتال Ⅱ نىڭ ئىشلەپچىقارغىنى $5\frac{1}{3} \times 450 = 2400$ فوند ستېرلىڭ

---

جەمئىي $5\frac{2}{3} \times 900 = 5100$ فوند ستېرلىڭ

شۇڭا، بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭ، بىر يىل ئىچىدە $5\frac{2}{3}$ قېتىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن. 450 فوند ستېرلىڭنىڭ ھەمىشە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ۋە 450 فوند ستېرلىڭنىڭ ھەمىشە ئوبوروت جەريانىدا مۇنداق بىر - بىرىنىڭ ئورنىدا فۇنكسىيە ئۆتىشى ياكى 900 فوند ستېرلىڭنىڭ $4\frac{1}{2}$ ھەپتىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتىشى، كېيىنكى $4\frac{1}{2}$ ھەپتىدە ئوبوروت جەريانىدا فۇنكسىيە ئۆتىشكە كەلسەك، بۇ ھال

قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز .

يەنە بىر جەھەتتىن ، ئەگەر بىز دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنى تەكشۈرسەك ، ئۇنداقتا ،

كاپىتال I نىڭ دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى $2550 = 450 \times 5\frac{2}{3}$ فوند ستېرلىڭ

كاپىتال II نىڭ دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى $2325 = 450 \times 5\frac{1}{6}$ فوند ستېرلىڭ

---

شۇڭا، ئومۇمىي كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى $4875 = 900 \times 5\frac{5}{12}$ فوند ستېرلىڭ.

چۈنكى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت قېتىم سانى كاپىتال I بىلەن كاپىتال II نىڭ دەۋرىي ئوبوروت سوممىسىنىڭ يىغىندىسى كاپىتال I بىلەن كاپىتال II نىڭ يىغىندىسىنىڭ بۆلۈندىسىگە تەڭ .

شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى ، كاپىتال I بىلەن كاپىتال II ئۆزئارا مۇستەقىل بولغان ھالەتتىمۇ ، يەنىلا ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىكى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان مۇستەقىل قىسمى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدۇ . شۇڭا ، ئەگەر بۇ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىكى ئىجتىمائىي كاپىتال كاپىتال I ۋە كاپىتال II دىنلا تەركىب تاپسا ، ئۇنداقتا ، بىر خۇسۇسىي كاپىتالنىڭ ئىككى تەركىبىي قىسمى بولغان I ۋە II گە مۇۋاپىق كېلىدىغان ھېسابلاش بۇ ساھەدىكى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىغىمۇ ئوخشاشلا مۇۋاپىق كېلىدۇ . تېخىمۇ ئىلگىرىلەپ ئېيتساق ، ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ھەرقانداق بىر ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە سېلىنغان ھەربىر قىسمىنىمۇ مۇشۇنداق ھېسابلاشقا بولىدۇ . ئەمما تېگى - تەكتىدىن ئالغاندا ، ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت قېتىم سانى ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش



ساھەسىدىكى دەۋرىي ئوبوروت سوممىسىنىڭ بۇ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال سوممىسىغا بۆلگەندىكى بۆلۈندىسىگە تەڭ بولىدۇ .

ئىككىنچىدىن ، شۇنى كۆرسىتىش كېرەككى : خۇددى بىر خۇسۇسىي كارخانىدىكى كاپىتال I بىلەن كاپىتال II ، قەتئىي قىلىپ ئېيتقاندا ، بۇ يەردە ئوخشاش بولمىغان دەۋرىي ئوبوروت يىلى بولغانغا ئوخشاش (چۈنكى كاپىتال II نىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى كاپىتال I نىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىگە قارىغاندا ، $4\frac{1}{2}$ ھەپتە كېيىن باشلىنىدۇ ، شۇڭا كاپىتال I نىڭ دەۋرىي ئوبوروت يىلى كاپىتال II نىڭ دەۋرىي ئوبوروت يىلىغا قارىغاندا ، $4\frac{1}{2}$ ھەپتە بالدۇر ئورۇندىلىدۇ ) ، ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش ساھەسى ئىچىدىكى ھەرقايسى ئوخشاش بولمىغان خۇسۇسىي كاپىتالمۇ تامامەن ئوخشاش بولمىغان ۋاقىتلاردا ئۆزلىرىنىڭ تىجارىتىنى باشلايدۇ ، دېمەك يەنە بىر يىلنىڭ ئوخشاش بولمىغان ۋاقىتلىرىدا ئۆزلىرىنىڭ يىللىق دەۋرىي ئوبوروتىنى تاماملايدۇ . لېكىن بىز يۇقىرىدا كاپىتال I بىلەن كاپىتال II گە قارىتا ئىشلەتكەن ئوتتۇرىچە ھېسابلاش ئۇسۇلى بىلەن بۇ يەردىمۇ ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئوخشاش بولمىغان مۇستەقىل قىسىملىرىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت يىلىنى بىرلىككە كەلگەن بىر دەۋرىي ئوبوروت يىلىغا بىمالال ئايلاندۇرالايمىز .

## II . ئەمگەك مەزگىلى ئوبوروت مەزگىلىدىن چوڭ

كاپىتال I ۋە كاپىتال II نىڭ ئەمگەك مەزگىلى بىلەن

دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئۆزئارا گىرەلىشىدۇ، ئەمما ئۆزئارا بىرىنىڭ ئورنىنى بىرى باسمايدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا بۇ يەردە يەنە كاپىتالنىڭ ئايرىلىپ چىقىشى يۈز بېرىدۇ. مۇنداق ئەھۋال يۇقىرىدا تەكشۈرۈلگەن سورۇندا كۆرۈلمەيدۇ.

لېكىن بۇرۇنقىغا ئوخشاش، تۆۋەندىكى ئەھۋال ئۆزگەرمەيدۇ: 1. بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئەمگەك مەزگىلىدىكى سانى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئىككى قىسمىنىڭ يىللىق مەھسۇلاتتىكى قىممىتىنىڭ يىغىندىسىنىڭ بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالغا بۆلگەندىكى بۆلۈندىسگە تەڭ بولۇشى. 2. ئومۇمىي كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت قېتىم سانى ئىككى دەۋرىي ئوبوروت سوممىسىنىڭ يىغىندىسىنىڭ ئىككى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ يىغىندىسىغا بۆلگەندىكى بۆلۈندىسگە تەڭ بولۇشى. بۇ يەردە بىز يەنە بۇ ئىككى قىسىم كاپىتالنى خۇددى ئۇلار ئۆزئارا مۇستەقىل تۇرۇپ دەۋرىي ئوبوروت ھەرىكىتىنى ئورۇندىغانغا ئوخشىتىپ تەكشۈرۈشىمىز كېرەك.

---

بىز يەنە ھەر ھەپتىدە ئەمگەك جەريانىدا 100 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن دەپ پەرەز قىلىمىز. ئەمگەك مەزگىلى ئالتە ھەپتە داۋاملاشقان بولسا، ھەربىر ئەمگەك مەزگىلىدە 600 فوند ستېرلىڭ (كاپىتال I )نى ئالدىن تۆلەش كېرەك. ئوبوروت مەزگىلى ئۈچ ھەپتە بولىدۇ؛ شۇڭا دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى بۇرۇنقىغا ئوخشاش توققۇز ھەپتە بولىدۇ. كاپىتال I نىڭ ئۈچ ھەپتىلىك ئوبوروت مەزگىلىدە كاپىتال II بولغان 300 فوند ستېرلىڭ كىرىدۇ. ئەگەر بىز بۇ ئىككىسىنى بىر - بىرىدىن مۇستەقىل بولغان كاپىتال دەپ قارىساق، ئۇنداقتا، يىللىق دەۋرىي ئوبوروتنىڭ جەدۋىلى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:



جەدۋەل . II

كاپىتال I 600 فوند ستېرلىڭ

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئالدىن تۆلەش مىقدارى (فوند ستېرلىڭ) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|---|
| 9 — 1 . I | 6 — 1 | 600 | 9 — 7 |
| 18 — 10 . II | 15 — 10 | 600 | 18 — 16 |
| 27 — 19 . III | 24 — 19 | 600 | 27 — 25 |
| 36 — 28 . IV | 33 — 28 | 600 | 36 — 34 |
| 45 — 37 . V | 42 — 37 | 600 | 45 — 43 |
| (54) — 46 . VI | 51 — 46 | 600 | (54 — 52) |

ئۆستىلمە كاپىتال 300 فوند ستېرلىڭ

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئالدىن تۆلەش مىقدارى (فوند ستېرلىڭ) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|---|
| 15 — 7. I | 9 — 7 | 300 | 15 — 10 |
| 24 — 16 . II | 18 — 16 | 300 | 24 — 19 |
| 33 — 25 . III | 27 — 25 | 300 | 33 — 28 |
| 42 — 34 . IV | 36 — 34 | 300 | 42 — 37 |
| 51 — 43 . V | 45 — 43 | 300 | 51 — 46 |

ئىشلەپچىقىرىش يىل بويى توختاۋسىز ھالدا ئوخشاش كۆلەمدە ئېلىپ بېرىلغان. ئىككى كاپىتال I بىلەن II تامامەن ئايرىۋېتىلگەن. لېكىن ئۇلارنىڭ ئايرىلغانلىقىنى بىلدۈرۈش

ئۇچۇن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى رېئال گىرەلىشىش ۋە ئارىلىشىپ كېتىش ئەھۋالىنى ئايرىشقا توغرا كېلىدۇ ، شۇڭا دەۋرىي ئوبوروت قېتىم سانىنىمۇ ئۆزگەرتىش كېرەك . يۇقىرىدىكى جەدۋەل بويىچە

كاپىتال I نىڭ دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى $5\frac{2}{3}$ × 600 = 3400 فوند ستېرلىڭ

كاپىتال II نىڭ دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى 5 × 300 = 1500 فوند ستېرلىڭ

---

شۇڭا، ئومۇمىي كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى $5\frac{4}{9}$ × 900 = 4900 فوند ستېرلىڭ.

لېكىن بۇ توغرا ئەمەس ، چۈنكى رېئال ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلىنىڭ يۇقىرىقى جەدۋەلدىكى ھەرقايسى مەزگىللەرنىڭ مۇتلەق بىردەك ئەمەسلىكىنى كۆرىمىز . يۇقىرىدىكى جەدۋەلدە ، ئاساسلىقى بۇ ئىككى كاپىتال I بىلەن II نىڭ بىر - بىرىدىن مۇستەقىل ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن مىسال ئېلىنغان .

ئەمەلىيەتتە ، كاپىتال II نىڭ كاپىتال I نىڭ ئەمگەك مەزگىلى ۋە ئوبوروت مەزگىلىدىن ئايرىۋەتكۇدەك ھېچقانداق ئالاھىدە ئەمگەك مەزگىلى ۋە ئوبوروت مەزگىلى يوق . ئەمگەك مەزگىلى ئالتە ھەپتە ، ئوبوروت مەزگىلى ئۈچ ھەپتە بولغان . كاپىتال II ئاران 300 فوند ستېرلىڭ بولغاچقا ، ئۇ پەقەت بىر ئەمگەك مەزگىلىنىڭ بىر قىسمىنىڭ ئورنىنىلا تولدۇرالايدۇ . ئەھۋال ئەنە شۇنداق . 6 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا ، 600 فوند ستېرلىڭلىق بىر مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئوبوروتقا كىرىدۇ ھەمدە 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، كاپىتال II 7 - ھەپتە باشلانغاندا رول ئويناپ ، كېيىنكى بىر ئەمگەك مەزگىلى 7 — 9 - ھەپتىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرىدۇ . لېكىن بىزنىڭ پەرىزىمىزچە بولغاندا ، 9 - ھەپتىنىڭ



ئاخىرىدا ، ئەمگەك مەزگىلىنىڭ يېرىمىلا ئۆتكەن بولىدۇ . شۇڭا ، 10 - ھەپتە باشلانغاندا ، ئەمدىلا قايتىپ كەلگەن 1600 فوند ستېرلىڭ كاپىتال قايتىدىن رول ئويناپ ، ئۆز ئىچىدىكى 300 فوند ستېرلىڭ بىلەن 10 — 12 - ھەپتىدە زۆرۈر بولىدىغان ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئورنىنى تولدۇرىدۇ . ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى شۇنىڭ بىلەن ئاياغلىشىدۇ . 600 فوند ستېرلىڭلىق بىر مەھسۇلات قىممىتى ئوبوروت جەريانىدا تۇرىدۇ ، ئۇ 15 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا قايتىپ كېلىدۇ ؛ شۇنىڭ بىلەن بىللە يەنە 300 فوند ستېرلىڭ بولغان كاپىتال II نىڭ كاپىتال سوممىسى ئايرىلىپ چىقىپ ، كېيىنكى بىر ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا ، يەنى 13 — 15 - ھەپتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . بۇ ئۈچ ھەپتىدىن كېيىن ، يەنە 600 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ ؛ ئۇنىڭ 300 فوند ستېرلىڭى بۇ ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلاشقىچە يېتىدۇ ، يەنە بىر 300 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىپ ، كېيىنكى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ .

شۇڭا ، ئەھۋال تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ :

بىرىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى : 1 — 9 - ھەپتە .

بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى : 1 — 6 ھەپتە . 1600 فوند ستېرلىڭ كاپىتال فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ .

بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلى : 7 9 - ھەپتە . 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 600 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ .

ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى : 7 — 15 - ھەپتە .

ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى 7 — 12 - ھەپتە .

ئالدىنقى يېرىمى : 7 — 9 - ھەپتە . 300 فوند ستېرلىڭ بولغان كاپىتال II فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 600 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ

(كاپىتال I ) .

كېيىنكى يېرىمى : 10 — 12 - ھەپتە ، كاپىتال I نىڭ 300 فوند ستېرلىڭى فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . كاپىتال I نىڭ قالغان 300 فوند ستېرلىڭى ئايرىلىپ چىقىدۇ .

ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلى : 13 — 15 - ھەپتە .

15 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 600 فوند ستېرلىڭلىق (يېرىمى كاپىتال I دىن ، يېرىمى II دىن تەركىب تاپقان ) پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ .

ئۈچىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى : 13 — 21 - ھەپتە .

ئۈچىنچى ئەمگەك مەزگىلى : 13 — 18 - ھەپتە .

ئالدىنقى يېرىمى : 13 — 15 - ھەپتە . ئايرىلىپ چىققان 300 فوند ستېرلىڭلىق فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . 15 - ھەپتىنىڭ ئاخىرى 600 فوند ستېرلىڭلىق پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ .

كېيىنكى يېرىمى : 16 — 18 - ھەپتە . قايتىپ كەلگەن 600 فوند ستېرلىڭنىڭ 300 فوند ستېرلىڭى فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . قالغان 300 فوند ستېرلىڭى يەنە ئايرىلىپ چىقىدۇ .

ئۈچىنچى ئوبوروت مەزگىلى : 19 — 21 - ھەپتە . 21 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا يەنە 600 فوند ستېرلىڭلىق پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ ؛ بۇ 600 فوند ستېرلىڭ ئىچىدە كاپىتال I بىلەن كاپىتال II پەرقلەندۈرگىلى بولمايدىغان ھالەتتە بىرىكىپ كېتىدۇ .

بۇ ئۇسۇل بويىچە ، 51 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا ، بىر 600 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال مۇكەممەل سەككىز دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (I : 1 — 9 - ھەپتە ؛ II : 7 — 15 - ھەپتە ؛ III : 13 — 21 - ھەپتە ؛ IV : 19 — 27 - ھەپتە ؛ V : 25 — 33 - ھەپتە ؛ VI : 31 — 39 - ھەپتە ؛



VII : 37 — 45 - ھەپتە ؛ VIII : 43 — 51 - ھەپتە )دىن ئۆتىدۇ . لېكىن ، 49 — 51 - ھەپتە دەل 8 - ئوبوروت مەزگىلى بولغاچقا ، بۇ مەزگىلدە 300 فوند ستېرلىڭ ئايرىلما كاپىتال كىرىپ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ داۋاملىشىشىنى تەمىن ئېتىشى كېرەك . شۇڭا ، يىل ئاخىرى بولغاندا ، دەۋرىي ئوبوروت ئەھۋالى مۇنداق بولىدۇ : 600 فوند ستېرلىڭ سەككىز ئايلىنىپ بولىدۇ ، دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى 4800 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . ئۇنىڭدىن باشقا ، ئاخىرقى ئۈچ ھەپتە (49 — 51 - ھەپتە )نىڭ مەھسۇلاتى يەنە بىر توققۇز ھەپتىلىك ئايلانمىنىڭ $\frac{1}{3}$ دىنلا ئۆتىدۇ ، شۇڭا ، دەۋرىي ئوبوروت سوممىسى ئۇنىڭ كاپىتال سوممىسىنىڭ $\frac{1}{3}$ ى ، يەنى 100 فوند ستېرلىڭ بويىچە ھېسابلىنىدۇ . شۇڭلاشقا ، 51 ھەپتىلىك يىللىق مەھسۇلات 5100 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولغاندا ، دەۋرىي ئوبوروت كاپىتالى ئاران 100 + 4800 = 4900 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ ؛ بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭنىڭ دەۋرىي ئوبوروتى $5\frac{4}{9}$ قېتىم بولىدۇ ، شۇڭا I - بۆلۈمدە سۆزلەنگەن ئەھۋالغا قارىغاندا سەل جىقراق بولىدۇ .

نۆۋەتتىكى بۇ مىسالدا ، ئەمگەك مەزگىلى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ $\frac{2}{3}$ گە ، ئوبوروت مەزگىلى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ $\frac{1}{3}$ گە باراۋەر ، شۇڭا ئەمگەك ۋاقتى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئاددىي ھەسسىسىلىك سانىغا باراۋەر دەپ پەرەز قىلىمىز . ھازىر : ئەگەر ئەھۋال مۇشۇنداق بولمىسا ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان

ھېلىقىدەك كاپىتالنىڭ ئايرىلىشى يەنە يۈز بېرەمدۇ؟ دەپ سورايمىز .

ئەمگەك مەزگىلى بەش ھەپتىگە ، ئوبوروت ۋاقتى تۆت ھەپتىگە ، ھەپتىلىك كاپىتال ئۈچۈن 100 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن دەپ پەرەز قىلىمىز .

بىرىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى : 1 — 9 - ھەپتە .

بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى : 1 — 5 - ھەپتە . 500 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولغان كاپىتال I فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ .

بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلى : 6 — 9 - ھەپتە . 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 500 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ .

ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى : 6 — 14 - ھەپتە .

ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى : 6 — 10 - ھەپتە .

ئالدىنقى باسقۇچى : 6 — 9 - ھەپتە . 400 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولغان كاپىتال II فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 500 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولغان كاپىتال I پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ .

كېيىنكى باسقۇچى : 10 - ھەپتە . قايتىپ كەلگەن 500 فوند ستېرلىڭنىڭ 100 فوند ستېرلىڭى فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . قالغان 400 فوند ستېرلىڭ ئايرىپ چىقىلىپ كېيىنكى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ .

ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلى : 11 — 14 - ھەپتە . 14 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 500 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ .

14 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىغىچە بولغان بىر مەزگىلدە (11 — 14 - ھەپتىدە) ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئايرىلىپ چىققان 400 فوند



ستېرلىڭ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ؛ ئۇنىڭدىن كېيىن قايتىپ كەلگەن 500 فوند ستېرلىڭدىن 100 فوند ستېرلىڭلا ئۈچىنچى ئەمگەك مەزگىلى (11 — 15 - ھەپتە)نىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرالايدۇ ، يەنە 400 فوند ستېرلىڭ ئايرىپ چىقىلىپ تۆتىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ . ئوخشاش ھادىسە ھەربىر ئەمگەك مەزگىلىدە قايتا - قايتا كۆرۈلىدۇ؛ ھەربىر ئەمگەك مەزگىلى باشلانغاندا ، 400 فوند ستېرلىڭ ئايان بولۇپ ، ئالدىنقى تۆت ھەپتىنىڭ ئېھتىياجىنى بىمالال قاندۇرالايدۇ . 4 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 500 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ ، ئۇنىڭ 100 فوند ستېرلىڭى ئاخىرقى بىر ھەپتە ئۈچۈن زۆرۈر ، قالغان 400 فوند ستېرلىڭى ئايرىپ چىقىلىپ كېيىنكى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ .

بىز يەنە : ئەمگەك مەزگىلى يەتتە ھەپتە ، كاپىتال I 700 فوند ستېرلىڭ؛ ئوبوروت مەزگىلى ئىككى ھەپتە؛ كاپىتال II 200 فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلىمىز .

مۇنداق سورۇندا ، بىرىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى 1 — 9 - ھەپتە ، بۇنىڭ ئىچىدە بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى 1 — 7 - ھەپتە ، 700 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن ، بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلى 8 — 9 - ھەپتە . 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 700 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ .

ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى 8 — 16 - ھەپتە ، ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلىنى ، 8 — 14 - ھەپتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . بۇنىڭ ئىچىدىكى 8 - ھەپتە بىلەن 9 - ھەپتىنىڭ ئېھتىياجى كاپىتال II بىلەن قاندۇرۇلۇپ بولغان . 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان 800 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ؛ بۇنىڭ 500 فوند ستېرلىڭى بۇ ئەمگەك

مەزگىلى (10 — 14 - ھەپتە) ئاخىرلاشقاندا ئىشلىتىۋېتىلىدۇ. 200 فوند ستېرلىڭ ئايرىپ چىقىلىپ بىر ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلى 15 — 16 - ھەپتە؛ 16 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا، يەنە 700 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن، ئوخشاش ھادىسە ھەربىر ئەمگەك مەزگىلىدە قايتا - قايتا كۆرۈلىدۇ. ئالدىنقى ئىككى ھەپتىدىكى كاپىتالغا چۈشكەن ئېھتىياج ئالدىنقى ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا ئايرىپ چىقىلغان 200 فوند ستېرلىڭ بىلەن قاندۇرۇلغان؛ 2 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا يەنە 700 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ؛ لېكىن ئەمگەك مەزگىلىدىن پەقەت بەش ھەپتىلا قالغاچقا، ئاران 500 فوند ستېرلىڭلا سەرپ قىلىنغىلى بولىدۇ؛ شۇڭا ھەمىشە 200 فوند ستېرلىڭ ئايرىپ چىقىلىپ كېيىنكى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ.

بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئەمگەك مەزگىلى ئوبوروت مەزگىلىدىن ئۇزاق بولىدۇ دەپ پەرەز قىلىنغان سورۇندا، مەيلى قانداق بولسۇن، ھەربىر ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا، ھەمىشە بىر پۇل كاپىتال ئايرىلىپ چىقىدۇ، ئۇنىڭ مىقدارى ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ھېلىقى كاپىتال Ⅱ نىڭ مىقدارى بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. بىز كەلتۈرگەن ئۈچ مىسالدىن ئېيتقاندا، كاپىتال Ⅱ بىرىنچى مىسالدا 300 فوند ستېرلىڭغا، ئىككىنچى مىسالدا 400 فوند ستېرلىڭغا، ئۈچىنچى مىسالدا 200 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولىدۇ؛ بۇنىڭغا مۇناسىپ ھالدا، ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا ئايرىلىپ چىققان كاپىتال ئايرىم - ئايرىم ھالدا 300، 400، 200 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ.



## Ⅲ. ئەمگەك مەزگىلى ئوبوروت مەزگىلىدىن قىسقا

بىز ئالدى بىلەن توققۇز ھەپتىلىك بىر دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنى پەرەز قىلىمىز، ئۇنىڭدا ئەمگەك مەزگىلى ئۈچ ھەپتە، باشقۇرۇلىدىغان كاپىتال 300 فوند ستېرلىڭ. ئوبوروت مەزگىلى ئالتە ھەپتە بولىدۇ. بۇ ئالتە ھەپتە ئۈچۈن 600 فوند ستېرلىڭ ئۇستىلىمە كاپىتال كېرەك. بىز ئۇنى ئىككى كاپىتال قىلىپ ئايرىيمىز، ئۇنىڭ ھەربىرى 300 فوند ستېرلىڭ بولۇپ، بىردىن ئەمگەك مەزگىلىنى تولدۇرىدۇ. ئۇنداقتا بىزدە 300 فوند ستېرلىڭدىن بولغان ئۈچ كاپىتال بولۇپ، بۇنىڭدىن ھەمىشە 300 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدۇ، 600 فوند ستېرلىڭ ئوبوروتتا تۇرىدۇ.

Ⅲ. جەدۋەل

كاپىتال I

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|
| I . 1 — 9 | 1 — 3 | 4 — 9 |
| Ⅱ . 10 — 18 | 10 — 12 | 13 — 18 |
| Ⅲ . 19 27 | 19 21 | 22 — 27 |
| Ⅳ . 28 — 36 | 28 — 30 | 31 — 36 |
| Ⅴ . 40 — 45 | 37 — 39 | 40 — 45 |
| Ⅵ . 46 — (54) | 46 — 48 | 49 — (54) |

كاپىتال I

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|
| I . 12 — 4 | 6 — 4 | 12 — 7 |
| II . 21 — 13 | 15 — 13 | 21 — 16 |
| III . 30 — 22 | 24 — 22 | 30 — 25 |
| IV . 39 — 31 | 33 — 31 | 39 — 34 |
| V . 48 — 40 | 42 — 40 | 48 — 43 |
| VI . (57) — 49 | 51 — 49 | (57 — 52) |

كاپىتال II

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|
| I . 15 — 7 | 9 — 7 | 15 — 10 |
| II . 24 — 16 | 18 — 16 | 24 — 19 |
| III . 33 — 25 | 27 — 25 | 33 — 28 |
| IV . 42 — 34 | 36 — 34 | 42 — 37 |
| V . 51 — 43 | 45 — 43 | 51 — 46 |

بۇنىڭدىكى ئەھۋال I - بۆلۈمدە دېيىلگەن ئەھۋالغا ناھايىتى ئوخشايدۇ، پەرقى ھازىر ئىككى كاپىتالنىڭ ئەمەس، ئۈچ كاپىتالنىڭ بىر - بىرىنىڭ ئورنىغا دەسسىشىدىلا. ھەرقايسى كاپىتال ئۆزئارا گىرەلەشمەيدۇ ياكى كىرىشمەيدۇ؛ ھەربىر



كاپىتالنى تا يىل ئاخىرىغىچە ئايرىم - ئايرىم تەكشۈرۈشكە بولىدۇ. مەسىلەن، I - بۆلۈمدە دېيىلگەنگە ئوخشاش، بىر ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا، ئوخشاشلا ئايرىلىپ چىقىدىغان كاپىتال بولمايدۇ. كاپىتال I 3 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا تامامەن تۆلىنىپ بولىدۇ؛ 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا تامامەن قايتىپ كېلىدۇ، ھالبۇكى 10 - ھەپتە باشلانغاندا قايتىدىن فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. كاپىتال II ۋە كاپىتال III مۇ شۇنداق. قانۇنىيەتلىك، تولۇق بولغان بىر - بىرىنىڭ ئورنىغا دەسسەش ھەرقانداق كاپىتالنىڭ ئايرىلىپ چىقىپ كېتىشىنى چەتكە قاقىدۇ.

ئومۇمىي دەۋرىي ئوبوروت مۇنداق ھېسابلىنىدۇ:

كاپىتال I 300 فوند ستېرلىڭ $\times 5\frac{2}{3} =$ 1700 فوند ستېرلىڭ

كاپىتال II 300 فوند ستېرلىڭ $\times 5\frac{1}{3} =$ 1600 فوند ستېرلىڭ

كاپىتال III 300 فوند ستېرلىڭ $\times 5 =$ 1500 فوند ستېرلىڭ

---

ئومۇمىي كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭ $\times 5\frac{1}{3} =$ 4800 فوند ستېرلىڭ،

ھازىر يەنە بىر مىسال كەلتۈرىمىز: ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئېنىق ھەسسە سانى ئەمەس؛ مەسىلەن، ئەمگەك مەزگىلى تۆت ھەپتە، ئوبوروت مەزگىلى بەش ھەپتە؛ مۇناسىپ ھالدىكى كاپىتال سوممىسى: كاپىتال I باراۋەر 400 فوند ستېرلىڭغا، كاپىتال II باراۋەر 400 فوند ستېرلىڭغا، كاپىتال III باراۋەر 100 فوند ستېرلىڭغا. بىز ئالدىنقى ئۈچ دەۋرىي ئوبوروتنىلا مىسال كەلتۈرىمىز.

IV - جەدۋەل

كاپىتال I

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|
| 9 1 . I | 4 — 1 | 9 — 5 |
| 17 — 9 . II | 12 — 10, 9 | 17 — 13 |
| 25 — 17 . III | 20 — 18, 17 | 25 — 21 |

كاپىتال II

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|
| 13 — 5 . I | 8 — 5 | 13 — 9 |
| 21 — 13 . II | 16 — 14, 13 | 21 — 17 |
| 29 21 . III | 24 — 22, 21 | 29 — 25 |

كاپىتال III

| دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) | ئەمگەك مەزگىلى (ھەپتە) | ئوبوروت مەزگىلى (ھەپتە) |
|---|---|---|
| 17 — 9 . I | 9 | 17 — 10 |
| 25 — 17 . II | 17 | 25 — 18 |
| 33 — 25 . III | 25 | 33 — 26 |

بۇنىڭدا، بىر ھەپتىگىلا يەتكۈدەك كاپىتال قىلىپ، مۇستەقىل ئەمگەك مەزگىلىدىكى كاپىتال III بىلەن كاپىتال I



نىڭ بىرىنچى ئەمگەك ھەپتىسىدىكى ئۆزئارا بىرىكىشى بولمىغان چاغدا، كاپىتال بىر - بىرى بىلەن چىرمىشىپ قېلىش ئەھۋالى كۆرۈلىدۇ. بىراق، مۇشۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، كاپىتال I ۋە كاپىتال II نىڭ ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلاشقاندا، ھەر ئىككىلىسىدە كاپىتال III بىلەن مىقدارى ئوخشاش بولغان 100 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىدۇ. ئەگەر بۇ كاپىتال III كاپىتال I نىڭ 2 - ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى ھەرقايسى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ دەسلەپكى بىر ھەپتىسىنىڭ ئورنىنى تولدۇرغان بولسا، ئۇنىڭ ئۈستىگە دەسلەپكى بىر ھەپتە ئاخىرلاشقاندا ھەممە كاپىتال I — 400 فوند ستېرلىڭ يەنە قايتىپ كەلگەن بولسا، ئۇنداقتا، كاپىتال I نىڭ ئەمگەك مەزگىلىنىڭ قالغان قىسمى ئاران ئۈچ ھەپتىلا بولىدۇ، بۇنىڭغا مۇناسىپ كاپىتال چىقىمى 300 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. مۇشۇنداق ئايرىلىپ چىققان 100 فوند ستېرلىڭ ئارقىدىنلا يېتىپ كېلىدىغان كاپىتال II نىڭ ئەمگەك مەزگىلىنىڭ 1 - ھەپتىسىگە تولۇق يېتىدۇ؛ بۇ ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا ھەممە كاپىتال II — 400 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ؛ لېكىن باشلىنىپ بولغان بۇ ئەمگەك مەزگىلى ئاران 300 فوند ستېرلىڭنىلا ھەزىم قىلالايدۇ، شۇڭا بۇ ئەمگەك مەزگىلى ئاخىرلاشقاندا، يەنە 100 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىدۇ، بۇنداق ئانالوگىيە بويىچە خۇلاسە چىقىرىلىدۇ. شۇڭا، ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئاددىي ھالدىكى ھەسسە سانى بولمىسىلا، ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا، ھەمىشە كاپىتال ئايرىلىپ چىقىدۇ ھەمدە بۇ ئايرىلىپ چىققان كاپىتال ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىل (ياكى ئۇنىڭ ھەسسە سانى) دىن ئېشىپ كەتكەن ئاشۇ مەزگىلنىڭ ئورنىنى تولدۇرىدىغان كاپىتال قىسمى بىلەن دەل تەڭ كېلىدۇ.

تەتقىق قىلغان ھەممە ئەھۋالدا، بىز بۇ يەردە تەكشۈرۈلگەن ھەرقانداق بىر كارخانىدا، ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلى يىل بويى ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز. ئەگەر ئوبوروت مەزگىلىنىڭ دەۋرىي ئوبوروت ۋە ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنىڭ مىقدارىغا بولغان تەسىرىنى بەلگىلەشكە توغرا كەلسەك، بۇنداق پەرەز زۆرۈر بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، بۇ پەرەز شەرتسىزلا مۇۋاپىق كېلىۋەرمەيدۇ، بەلكى تېخى كۆپ ھاللاردا تامامەن مۇۋاپىق كەلمەيدۇ. بىراق بۇ ھال مەسىلىگە نىسبەتەن بىرەر تەسىر كۆرسەتمەيدۇ.

پۈتكۈل مۇشۇ بۆلۈمدە، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنى تەكشۈرمەي، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنىلا تەكشۈردۇق، بۇنىڭ سەۋەبى ناھايىتى ئاددىيكى، چۈنكى بۇنىڭغا چېتىشلىق مەسىلە تۇراقلىق كاپىتال بىلەن مۇناسىۋەتسىز. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلىتىلگەن ئەمگەك ۋاسىتىلىرى قاتارلىقلارنىڭ ئىشلىتىلگەن ۋاقتى تۇراقسىز كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدىن ئۇزاق بولىدىغانلا بولسا، ئۇلارنىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە تەكرارلىنىدىغان ئەمگەك جەريانىدا داۋاملىق رول ئوينىغان ۋاقتى تۇراقسىز كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدىن ئۇزاق بولىدىغانلا بولسا، شۇ سەۋەبتىن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ n ھەسسىسىگە تەڭ كېلىپ، تۇراقلىق كاپىتالنىلا شەكىللەندۈرىدۇ. مەيلى تۇراقسىز كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ n ھەسسىسىدىن شەكىللەنگەن بۇ ئومۇمىي ۋاقىتنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقى قانداق بولسۇن، بۇ ۋاقىت ئۈچۈن تۇراقلىق كاپىتالغا ئالدىن تۆلەنگەن بۇ بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بۇ ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە قايتىدىن ئالدىن تۆلەنمەيدۇ. ئۇ داۋاملىق



تۇردە ئۆزىنىڭ كونا ئىشلىتىلىش شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. پەرق مۇشۇ يەردىلا: تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ھەربىر دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدىكى ئايرىم (يەككە) **ئەمگەك مەزگىلىنىڭ** ئوخشاش بولمىغان ھالدا ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشىغا قاراپ، تۇراقلىق كاپىتال ئۆزىنىڭ ئەسلىي قىممىتىنىڭ چوڭ ياكى كىچىك بىر قىسمىنى بۇ ئەمگەك مەزگىلىدىكى مەھسۇلاتقا يۆتكەيدۇ؛ ھەربىر دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدىكى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا داۋاملىشىشىغا قاراپ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن قىسمىنىڭ قىممىتى تېز ياكى ئاستا ھالدا، پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ. بىز بۇ بۆلۈمدە بايان قىلغان ئوبيېكتنىڭ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز قىسمىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنىڭ خاراكتېرىنى بۇ كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ خاراكتېرى بەلگىلىگەن. بىر ئەمگەك مەزگىلىدە ئىشلىتىلگەن تۇراقسىز كاپىتال ئۆزىنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىنى ئورۇنداشتىن بۇرۇن، يەنى ئۇ تاۋار كاپىتالغا ئايلىنىش، تاۋار كاپىتالدىن پۇل كاپىتالغا ئايلىنىش، يەنە پۇل كاپىتالدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالغا ئايلىنىشتىن بۇرۇن، ئۇنى يېڭى بىر ئەمگەك مەزگىلىگە ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. شۇڭا، بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلىنى دەرھال ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلىدە داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، كاپىتالنى قايتىدىن ئالدىن تۆلەش ۋە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز ئامىللىرىغا ئايلاندۇرۇش كېرەك ھەمدە ئۇنىڭ مىقدارى بىرىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئوبوروت مەزگىلىدە شەكىللەنگەن كاۋاكنى ئېتىشكە تولۇق يېتىشى كېرەك. دەل مۇشۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقا بولۇشى ئەمگەك جەريانىنىڭ

باشقۇرۇش كۆلىمىگە، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ تەقسىم قىلىنىشىغا، شۇنىڭدەك يېڭى كاپىتال قىسمىنىڭ ئۈستىلەپ ئاشۇرۇلۇشىغا نىسبەتەن تەسىر كۆرسىتىدۇ. ۋەھالەنكى، بۇ دەل بىز مۇشۇ بۆلۈمدە تەكشۈرىدىغان مەسىلە.

## IV . خۇلاسىلەر

يۇقىرىدىكى تەتقىقاتلارغا ئاساسەن تۆۋەندىكى خۇلاسىلەرنى چىقاردۇق:

A . كاپىتالنىڭ بىر قىسمىنى، باشقا قىسمى ئوبوروت مەزگىلىدە تۇرغاندا، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئەمگەك مەزگىلىدە تۇرغۇزۇش ئۈچۈن، كاپىتالنى ئوخشاش بولمىغان قىسىملارغا بۆلۈش كېرەك. بۇ ئوخشاش بولمىغان قىسىملار خۇددى ئوخشاش بولمىغان، مۇستەقىل خۇسۇسىي كاپىتالغا ئوخشاش، تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل ئەھۋالدا ئۆزئارا چىرمىشىدۇ. 1. ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلى تەڭ بولغاندا، يەنى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئوخشاش ئىككى قىسىمغا ئايرىلغاندا؛ 2. ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىدىن ئۇزاق بولغان، ئەمما يەنە ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئاددىي ھەسسىسىلىك سانى بولغان، دېمەك ئوبوروت مەزگىلى n ھەسسە ئەمگەك مەزگىلىگە باراۋەر بولغان، ئەمما n يەنە پۈتۈن سان بولغاندا. بۇنداق ئەھۋاللاردا، تەرتىپ بويىچە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ھېچ بىر قىسمى ئايرىلىپ چىقمايدۇ.

B . يەنە بىر جەھەتتىن، تۆۋەندىكى ئەھۋالدا، 1. ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىدىن چوڭ بولغان، ئەمما ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئاددىي ھەسسىسىلىك سانى بولمىغاندا، 2. ئەمگەك



مەزگىلى ئوبوروت مەزگىلىدىن چوڭ بولغاندا، بارلىق تۇراقسىز كاپىتال ئىككىنچى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدىن باشلاپ، ھەربىر ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا، كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە، دەۋرىي ئوبوروت بولۇپ ئايرىلىپ چىقىدۇ ھەمدە بۇ ئايرىلىپ چىققان كاپىتال ئەمگەك مەزگىلى ئوبوروت مەزگىلىدىن ئۇزاق بولغاندا، ئومۇمىي كاپىتال ئىچىدىكى ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتال بىلەن تەڭ بولىدۇ؛ ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىدىن ئۇزاق بولغاندا، ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىدىن ئېشىپ كەتكەن (ياكى ئۇنىڭ ھەسسىسىلىك سانى بولغان) ئاشۇ مەزگىلدە ئورنى تولدۇرۇلغان كاپىتال قىسمى بىلەن تەڭ بولىدۇ.

C . بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالدىن ئېيتقاندا، — تۇراقسىز قىسمىدىن ئېيتقاندا، — كاپىتالنىڭ ئايرىلىپ چىقىشى مۇقەررەر ھالدا ئومۇمىي قائىدە، ئەمما ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا تەرتىپ بويىچە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتال قىسىملىرىنىڭ ئاددىي ھالدا ئالمىشىش ھادىسىسى مۇقەررەر ھالدا بۇ قائىدىگە كىرمەيدۇ. چۈنكى ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلى تەڭ ياكى ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئاددىي ھەسسىسىلىك سانى بىلەن تەڭ بولىدۇ، يەنى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئىككى تەركىبىي قىسمى ئوتتۇرىسىدىكى مۇنداق تەكشىلىك نىسبىتى شەيئىنىڭ خاراكتېرى بىلەن تامامەن مۇناسىۋەتسىز بولىدۇ، شۇڭا، چوڭ جەھەتتىن ئېيتقاندىمۇ، ئادەتتىن تاشقىرى ئەھۋالدۇر.

شۇڭا، بىر يىلدا كۆپ قېتىم دەۋرىي ئوبوروت بولغان ئىجتىمائىي تۇراقسىز كاپىتالنىڭ خېلى زور قىسمى يىللىق دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىدە دەۋرىي رەۋىشتە ئايرىلىپ چىققان كاپىتال

شەكلىدە تۇرىدۇ .

ئىككىنچىدىن ، ناھايىتى ئېنىقكى ، باشقا بارلىق شەرت ئۆزگەرمەيدۇ ، دەپ پەرەز قىلغاندا ، بۇنداق ئايرىلىپ چىققان كاپىتالنىڭ مىقدارى ئەمگەك جەريانىنىڭ دائىرىسى ياكى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى بىلەن بىللە كېڭىيىدۇ ، شۇڭا ، ئومۇمەن ئالغاندا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتى بىلەن بىللە ئاشىدۇ . B (2) بولغان سورۇندا ، بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ئاشقانلىقتىن بولغان ؛ B (1) بولغان سورۇندا ، بۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىياتىغا ئەگىشىپ ، ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۇزاقلىق دەرىجىسى ئاشقانلىقتىن بولغان ، شۇڭا ، ئەمگەك مەزگىلى ئوبوروت مەزگىلىدىن قىسقا بولغاندا ، بۇ ئىككى مەزگىلنىڭ تەكشىلىك نىسبىتى بولمىغان سورۇندا ، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىمۇ ئاشىدۇ① .

ئالدىنقى سورۇندا ، مەسىلەن ، بىز ھەر ھەپتىدە 100 فوند ستېرلىڭ سەرمايە سېلىشىمىز كېرەك . ئالتە ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن 600 فوند ستېرلىڭ ، ئۈچ ھەپتىلىك ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈن 300 فوند ستېرلىڭ ، جەمئىي 900 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ . بۇنىڭدا ، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە 300 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، ئەگەر ھەر ھەپتىدە 300 فوند ستېرلىڭ سەرمايە سېلىنغان بولسا ، ئۇنداقتا ، 1800 فوند ستېرلىڭ ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ، 900 فوند ستېرلىڭ ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ ، شۇڭا ، دەۋرىي رەۋىشتە ئايرىلىپ چىقىدىغىنى 300 فوند ستېرلىڭ ئەمەس ، بەلكى

① 2 - نەشرىدە «ئوبوروت مەزگىلىدىن قىسقا بولىدۇ» دېگەن سۆز چۈشۈپ قالغان. ماركسنىڭ قوليازمىسى ۋە ئېنگېلسنىڭ قوليازمىسىغا ئاساسەن تۈزىتىلدى. — تۈزگۈچىدىن



900 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ .

D . مەسىلەن ، 900 فوند ستېرلىڭ بولغان بىر ئومۇمىي كاپىتالنى ئىككى قىسىمغا بۆلۈشكە توغرا كەلسە ، يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك ، 600 فوند ستېرلىڭنى ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن ، 300 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈن ئىشلىتىش كېرەك . مۇنداقتا ، ئەمەلىيەتتە ئەمگەك جەريانى ئۈچۈن سېلىنىدىغان بىر قىسىم كاپىتالنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمى ئازىيىپ كېتىدۇ ، 900 فوند ستېرلىڭ ئازىيىپ 600 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ ، دېمەك ، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمىمۇ كىچىكلەپ كېتىدۇ . يەنە بىر جەھەتتىن ، 300 فوند سېترلىڭ ئەمگەك مەزگىلىنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرىدىغان قىلىش ، ھەتتا پۈتۈن يىلنىڭ ھەر ھەپتىسىدە 100 فوند ستېرلىڭنى ئەمگەك جەريانىغا سالىدىغان قىلىش ئۈچۈنلا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ .

مەيلى 600 فوند ستېرلىڭ $6 \times 8 = 48$ ھەپتىدە رول ئوينىسۇن (مەھسۇلات = 4800 فوند ستېرلىڭ بولسۇن) ياكى ھەممە كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭ ئالتە ھەپتىلىك ئەمگەك جەريانى ئۈچۈن سېلىنغان ، ئاندىن ئۈچ ھەپتىلىك ئوبوروت مەزگىلىدە ئىشلىتىلمەي بىكار تۇرسۇن ، ئابستراكت ئېيتقاندا ، ھەممىسى ئوخشاش بولىدۇ . كېيىنكى سورۇندا ، ئۇ 48 ھەپتە ۋاقىتتا $32 = 6 \times 5\frac{1}{3}$ ھەپتە رول ئوينايدۇ (مەھسۇلات $= 900 \times 5\frac{1}{3} = 4800$ فوند ستېرلىڭ) بولىدۇ ، ئەمما 16 ھەپتە ئىشلىتىلمەي بىكار تۇرىدۇ . لېكىن تۇراقلىق كاپىتال بىكار تۇرغان 16 ھەپتىدە سەرپىياتنىڭ تېخىمۇ زور

بولىدىغانلىقى ھەمدە ئەمگەك پەقەت بىر يىلنىڭ قىسمەن ۋاقتىدا رول ئوينىغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى پۈتۈن بىر يىل ئۈچۈن چىقىم قىلىدىغان بولغاچقا تېخىمۇ قىممەتكە توختايدىغانلىقىدەك ئەھۋالنى دېمەي تۇرغىنىمىزدا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئەنە شۇنداق قانۇنىيەتلىك ھالدا ئۈزۈلۈپ قېلىشى زامانىۋى يىرىك سانائەتنىڭ باشقۇرۇلۇشى بىلەن زادى سىغىشالمايدۇ. مۇنداق ئىزچىللىقنىڭ ئۆزى بىر خىل ئەمگەك كۈچىدۇر.

ئەگەر بىز ئايرىلىپ چىقىدىغان كاپىتالنى، يەنى ئەمەلىيەتتە ۋاقتىنچە بىكار تۇرىدىغان كاپىتالنى تېخىمۇ ئىنچىكىلەپ كۆزىتىدىغان بولساق، مۇنداق كاپىتالنىڭ خېلى بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل كاپىتالنىڭ شەكلىنى ئېلىشى كېرەك. بىز يەنىلا يۇقىرىدىكى مىسال ئارقىلىق چۈشەندۈرىمىز: ئەمگەك مەزگىلى ئالتە ھەپتە، ئوبوروت مەزگىلى ئۈچ ھەپتە، ھەپتىدە 100 فوند ستېرلىڭ سېلىنغان. ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، يەنى 9 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 600 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ، ئۇنىڭدىن پەقەت 300 فوند ستېرلىڭلا بۇ ئەمگەك مەزگىلىنىڭ قالغان قىسمى ئۈچۈن سېلىنىدۇ. شۇڭا، ئىككىنچى ئەمگەك مەزگىلى ئاياغلاشقاندا، 300 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىدۇ. بۇ 300 فوند ستېرلىڭ قانداق ھالەتتە بولىدۇ؟ بىز $\frac{1}{3}$ ى ئىش ھەققى ئۈچۈن، $\frac{2}{3}$ سى خام ئەشيا ۋە ماتېرىيال ئۈچۈن سېلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز. شۇڭا، قايتىپ كەلگەن 600 فوند ستېرلىڭنىڭ 200 فوند ستېرلىڭى پۇل شەكلىدە ئىش ھەققى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ، ئەمما 400 فوند ستېرلىڭى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە، ئۆزگەرمەس، تۇراقسىز ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئاملى شەكلىدە تۇرىدۇ. لېكىن ئىككىنچى ئەمگەك



مەزگىلىنىڭ كېيىنكى يېرىمىدا، بۇ ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىنىڭ يېرىمىلا كېتىدىغان بولغاچقا، قالغان يېرىمى ئۈچ ھەپتىدە ئوشۇقچە ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە، يەنى بىر ئەمگەك مەزگىلىدىكى ئېھتىياجدىن ئاشقان ئوشۇقچە ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى شەكلىدە تۇرىدۇ. بىراق كاپىتالىست قايتىپ كەلگەن بۇ بىر قىسىم كاپىتال (= 400 فوند ستېرلىڭ)نىڭ 200 فوند ستېرلىڭىنىلا نۆۋەتتىكى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىش زۆرۈر بولىدىغانلىقىنى بىلىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ دەرھال يەنە 200 فوند ستېرلىڭىنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى ئوشۇقچە ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىغا ئايلاندۇرۇش ياكى بىرقەدەر پايدىلىق بازار ئەھۋالىنىڭ يېتىپ كېلىشىنى كۈتۈپ تۇرۇش ئۈچۈن ئۇ پۇلنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى پۇل كاپىتال شەكلىدە ساقلاپ قېلىش بازارنىڭ ئەھۋالىغا باغلىق بولىدۇ. يەنە بىر جەھەتتىن، سۆزسىزكى، ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان 200 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىنى ساقلاپ قالىدۇ. كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغاندىن كېيىن، ئۇنى خۇددى خام ئەشيانى ئىسكىلاتتا ساقلىغاندەك ساقلىيالمايدۇ. ئۇ، ئۇ ئەمگەك كۈچىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگۈزۈشى ھەمدە ھەپتە ئاخىرىدا ئۇلارغا ھەق بېرىشى كېرەك. شۇڭا، ئايرىلىپ چىققان 300 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئىچىدە، مەيلى قانداق بولسا بولسۇن، 100 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىققان كاپىتال شەكلىدە، يەنى بۇ ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن زۆرۈر بولمىغان پۇل كاپىتال شەكلىدە تۇرۇشى كېرەك. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، پۇل كاپىتال شەكلىدە ئايرىلىپ چىققان كاپىتال، ھېچبولمىغاندىمۇ ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىغا تەڭ بولۇشى كېرەك؛ ئۇنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى بارلىق ئايرىلىپ چىققان كاپىتالنى ئۆز

ئىچىگە ئالسىمۇ بولىدۇ . ئەمەلىيەتتە ، ئۇ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئاشۇ ئەڭ تۆۋەن چەك بىلەن ئەڭ يۇقىرى چەك ئوتتۇرىسىدا ، ھېلى ئۇياققا ، ھېلى بۇياققا ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ .

نوقۇل دەۋرىي ئوبوروت ھەرىكىتىدىن ئىبارەت بۇ مېخانىزمدىن ئايرىلىپ چىققان پۇل كاپىتال (يەنە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەرتىپ بويىچە قايتىپ كېلىشىدىن شەكىللەنگەن پۇل كاپىتال ، شۇنىڭدەك ھەربىر ئەمگەك جەريانىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل كاپىتال ) ، كرېدىت تۈزۈمى تەرەققىي قىلسىلا ، مۇقەررەر ھالدا مۇھىم رول ئوينايدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىللە مۇقەررەر ھالدا كرېدىت تۈزۈمىنىڭ ئاساسلىرىنىڭ بىرى بولۇپ قالىدۇ .

بىز ، يۇقىرىدىكى مىسالدا ئوبوروت ۋاقتى ئۈچ ھەپتىدىن ئىككى ھەپتىگە قىسقارغان دەپ ، بۇ نورمال ھادىسە ئەمەس ، بەلكى تىجارەتنىڭ بەرىكەت تاپقانلىقىنىڭ ياكى تۆلەش مۇددىتىنىڭ قىسقارغانلىقىنىڭ نەتىجىسى دەپ پەرەز قىلايلى . ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن سېلىنغان 600 فوند ستېرلىڭ ئەسلىدە زۆرۈر بولغان ۋاقىتتىن بىر ھەپتە ئىلگىرى قايتىپ كېلىدۇ ، شۇڭا ، بۇ بىر ھەپتىدە ئۇ ئايرىلىپ چىقىدۇ . ئۇنىڭدىن باشقا ، بۇرۇنقىغا ئوخشاشلا ، ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا 300 فوند ستېرلىڭ (600 فوند ستېرلىڭنىڭ بىر قىسمى ) ئايرىلىپ چىقىدۇ ، ئەمما ئۈچ ھەپتە ئەمەس ، تۆت ھەپتە ئايرىلىپ چىقىدۇ . شۇڭا ، پۇل بازىرىدا بىر ھەپتىدە 600 فوند ستېرلىڭ ، ئۈچ ھەپتە ئەمەس ، تۆت ھەپتىدە 300 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . چۈنكى بۇنداق ھادىسە بىرلا كاپىتالىست بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولۇپ قالماي ، بەلكى بىرمۇنچە كاپىتالىست بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ ھەمدە ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئوخشاش بولمىغان



مەزگىلدە كۆرۈلىدۇ ، شۇڭا بازاردا تېخىمۇ كۆپ باشقۇرۇشقا بولىدىغان پۇل كاپىتال پەيدا بولىدۇ . ئەگەر مۇنداق ئەھۋال داۋاملىشىدىغان ۋاقىت بىرقەدەر ئۇزاق بولسا ، شارائىت يار بېرىدىغان جايدا ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى كېڭىيىدۇ ؛ كرېدىت كاپىتالغا تايىنىپ ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان كاپىتالىستنىڭ پۇل بازىرىغا بولغان ئېھتىياجى ئازىيىدۇ ، بۇ ھال تەمىنلەش كۆپەيگەنگە ئوخشاش ، پۇل بازىرىدىكى جىددىيچىلىكنى پەسەيتىدۇ ، مۇنداقچە ئېيتقاندا ، ئاخىرىدا ، بۇ مېخانىزم ئۈچۈن ئوشۇقچە پۇلغا ئايلىنىپ قالغان بولىدۇ ، ئاخىرقى ھېسابتا ئۇمۇ يەنە پۇل بازىرىغا سېلىنىدۇ .

ئوبوروت ۋاقتى ئۈچ ھەپتىدىن ئىككى ھەپتىگە قىسقارغاچقا ، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىمۇ توققۇز ھەپتىدىن سەككىز ھەپتىگە قىسقىرىپ ، بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ $\frac{1}{9}$ ى ئوشۇقچە بولۇپ قالىدۇ ؛ ئالتە ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلىنى ئەمدىلىكتە 800 فوند ستېرلىڭ ئىشلىتىپ ئىلگىرى 900 فوند ستېرلىڭ ئىشلەتكەندىكىگە ئوخشاش ، ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرغىلى بولىدۇ . تاۋار كاپىتال قىممىتىنىڭ بىر قىسمى 100 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر ، مۇبادا ئۇ يەنە پۇل كاپىتالغا ئايلانسا ، مۇشۇنداق پۇل كاپىتال ھالىتىدە تۇرۇپ قالىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىسمى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەشتىن قالىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش كۆلەم ئۆزگەرمىگەن ۋە باشقا شەرت - شارائىتلار (مەسىلەن ، باھا قاتارلىقلار ) ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا داۋاملاشتۇرۇلغان چاغدا ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قىممەت سوممىسى 900 فوند ستېرلىڭدىن ئازىيىپ 800 فوند ستېرلىڭغا چۈشىدۇ ؛ ئەسلىدە ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنىڭ 100 فوند

ستېرلىڭلىق قالدۇقى پۇل كاپىتال شەكلىدە ئايرىلىپ چىقىدۇ. ئۇ پۇل كاپىتال سۈپىتىدە پۇل بازىرىغا كىرىدۇ ھەمدە ئۇ يەردە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتالنىڭ ئۈستىلىمە قىسمى بولىدۇ.

بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، پۇل كاپىتال ئوشۇقچىلىقى يۈز بېرەلەيدۇ ھەمدە بۇنىڭدا يالغۇز پۇل كاپىتال بىلەن تەمىنلەشنىڭ كاپىتالغا بولغان ئېھتىياجدىن ئېشىپ چۈشۈشىلا كۆزدە تۇتۇلغان ئەمەس؛ مۇنداق ئوشۇقچىلىق باشتىن - ئاخىر نىسپىي ھالدىكى ئوشۇقچىلىق، مەسىلەن، كرىزىس ئاياغلىشىپ باشلانغان يېڭى بىر دەۋرىي ئوبوروتنىڭ «غەمكىنلىك دەۋرى»دە كۆرۈلگەن ئوشۇقچىلىق ئەنە شۇنداق. بەلكى بۇنىڭدا شۇ كۆزدە تۇتۇلغان: ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ مۇئەييەن بۆلىكى پۈتكۈل ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنى باشقۇرۇش جەريانى (جۈملىدىن ئوبوروت جەريانى)غا نىسبەتەن ئوشۇق بولۇپ قالىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن پۇل كاپىتال شەكلىدە ئايرىپ چىقىش كېرەك؛ بۇ — ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن، باھامۇ ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، نوقۇل ھالدا دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ قىسقىرىشى كەلتۈرۈپ چىقارغان ئوشۇقچىلىق. ئوبوروت داۋامىدىكى ھازىر بار پۇلنىڭ مىقدارى — كۆپ بولسۇن ياكى ئاز بولسۇن — بۇنىڭغا نىسبەتەن قىلچە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ.

ئەكسىچە، ئوبوروت مەزگىلى ئۇزارغان، مەسىلەن، ئۈچ ھەپتىدىن بەش ھەپتىگە ئۇزارغان دەپ پەرەز قىلايلى. ئۇنداقتا، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قايتىپ كېلىشى، كېيىنكى بىر دەۋرىي ئوبوروت داۋاملىشىۋاتقاندا، ئىككى ھەپتە كېچىكىدۇ. بۇ ئەمگەك مەزگىلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئاخىرقى قىسمىنى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ دەۋرىي ئوبوروتىدىن



ئىبارەت بۇ مېخانىزمنىڭ ئۆزى داۋاملاشتۇرالمايدۇ. مۇنداق ھالەت داۋاملىشىدىغان ۋاقىت ئۇزاراق بولغاندىلا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى — ئۇنىڭ تىجارەت كۆلىمى — تارىيىشى مۇمكىن، خۇددى يۇقىرىقى سورۇندا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كېڭىيىشى ئېھتىمالغا يېقىن بولغانغا ئوخشاش. لېكىن بۇ جەرياننى ئوخشاش كۆلەم بويىچە داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنى ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ھەنىۋا ئۇزارغان ۋاقتى ئۈچۈن $\frac{2}{9} = 200$ فوند ستېرلىڭ ئاشۇرۇش كېرەك. مۇنداق ئۈستىلىمە كاپىتالنى پەقەت پۇل بازىرىدىنلا ئېلىشقا بولىدۇ. ئوبوروت مەزگىلى بىر ياكى تېخىمۇ كۆپ ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا ئۇزىرايدىغانلا بولسا، بۇ ھال پۇل بازىرىغا بېسىم پەيدا قىلىشى مۇمكىن، مۇنداق تەسىر باشقا تەرەپلەرنىڭ ئەكس تەسىرى تەرىپىدىن تۈگىتىۋېتىلمىسىلا. بۇنداق سورۇندا، ئوخشاشلا شۇنى كۆرۈۋېلىش ئاسانكى، مۇنداق بېسىم خۇددى يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئوشۇقچىلىققا ئوخشاش ھەم تاۋار باھاسىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن قىلچە مۇناسىۋەتسىز، ھەم ھازىرقى ئوبوروت ۋاستىسىنىڭ مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشى بىلەن قىلچە مۇناسىۋەتسىز.

〔 بۇ بابنى رەتلەپ بولۇپ باسىدىغان چاغدا، ئاز بولمىغان قىيىنچىلىققا دۇچ كەلدۇق. ماركس گەرچە ئالگېبراغا كامىل بولسىمۇ، لېكىن سانلارنى ھېسابلاشقا، بولۇپمۇ سودىغا دائىر سانلارنى ھېسابلاشقا ئانچە پىششىق ئەمەس ئىدى، گەرچە ئۇنىڭدىن قېلىپ قالغان چوڭ بىر سومكا مەشىق دەپتەرلىرى ئىچىدە، سودا جەھەتتە قوللىنىدىغان تۈرلۈك ھېساب ئۇسۇللىرىنى ئۆزى بىۋاستە نۇرغۇن مەسىلىلەرنى يېشىپ ھېسابلىغان بولسىمۇ، تۈرلۈك ھېسابلاش ئۇسۇللىرىغا دائىر ساۋات بىلەن سودىگەرلەرنىڭ

كۈندىلىك ئەمەلىي ھېسابلاش ئادىتى بىر ـ بىرىگە تامامەن ئوخشىمايدىغان ئىككى ئىش . ئەمما ئۇ دەۋرىي ئوبوروت سانلىرىنى ھېسابلاشقا شۇنچە ئۇزۇننى ئۇرۇپ كەتكەن بولسىمۇ ، تېخى ھېسابلاپ بولالماي قالغان بەزى ھېساباتنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، ئاخىرىدا يەنىلا بەزى توغرا بولماي قالغان ۋە ئۆزئارا زىت كېلىدىغان جايلار كۆرۈلدى . يۇقىرىدىكى جەدۋەللەردە ، ئەڭ ئاددىي بولغان ۋە توغرا ھېسابلانغانلارنىلا ساقلاپ قالدىم . بۇنداق قىلىشتا ئاساسلىقى تۆۋەندىكىلەرنى مەقسەت قىلدىم .

زېرىكمەي ئېلىپ بېرىلغان ھېسابلاش كەلتۈرۈپ چىقارغان ئېنىقسىز نەتىجە ماركسنى مېنىڭچە ئەمەلىيەتتە ئانچە مۇھىم بولمىغان ئەھۋالنى بەك مۇھىم دەپ قارايدىغان ھالغا كەلتۈرۈپ قويغان . مېنىڭ دەۋاتقىنىم ئۇ ئېيتقان پۇل كاپىتالنىڭ «ئايرىلىپ چىقىشى» دېگەن سۆز . يۇقىرىدا پەرەز قىلىنغان ئەھۋالدا ، ئەمەلىي ئەھۋال مۇنداق بولىدۇ :

ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلىنىڭ نىسبىتى قانداق بولسۇن ياكى كاپىتال I بىلەن كاپىتال II نىڭ نىسبىتى قانداق بولسۇن ، بىرىنچى دەۋرىي ئوبوروت ئاياغلاشقاندىن كېيىن ئادەتتىكىدەك ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقى بىلەن ئوخشاش بولغان بىر ئارىلىق مەزگىل ئارقىلىق بىر ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان كاپىتال — يەنى كاپىتال I بىلەن تەڭ بولغان كاپىتال سوممىسى — پۇل شەكلىدە كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ .

ئەگەر ئەمگەك مەزگىلى بەش ھەپتىگە ، ئوبوروت ۋاقتى تۆت ھەپتىگە ، كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولسا ، 9 ـ ، 14 ـ ، 19 ـ ، 24 ـ ، 29 ـ ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا (شۇنىڭغا ئوخشاش سۈرۈپ ھېسابلىغاندا ) ، ھەرقايسىسىدا 500



فوند ستېرلىڭ پۇل قايتىپ كېلىدۇ .

ئەگەر ئەمگەك مەزگىلى ئالتە ھەپتىگە ، ئوبوروت ۋاقتى ئۈچ ھەپتىگە ، كاپىتال 600 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولسا ، 9 ـ ، 15 ـ ، 21 ـ ، 27 ـ ، 33 ـ ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا (شۇنىڭغا ئوخشاش سۈرۈپ ھېسابلىغاندا ) ، ھەرقايسىسىدا 600 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ .

ئاخىرىدا ، ئەگەر ئەمگەك مەزگىلى تۆت ھەپتىگە ، ئوبوروت ۋاقتى بەش ھەپتىگە ، كاپىتال 400 فوند ستېرلىڭغا باراۋەر بولسا ، 9 ـ ، 13 ـ ، 17 ـ ، 21 ـ ، 25 ـ ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا (شۇنىڭغا ئوخشاش سۈرۈپ ھېسابلىغاندا ) ، ھەرقايسىسىدا 400 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ .

مۇنداق قايتىپ كەلگەن پۇلدىن ، نۆۋەتتىكى ئەمگەك مەزگىلىگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئوشۇقچە پۇلنىڭ ئايرىلىپ چىقىشى ياكى قانچىلىك ئايرىلىپ چىقىشىنىڭ ھېچقانداق پەرقى بولمايدۇ . ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش نۆۋەتتىكى كۆلەم بويىچە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، توختاۋسىز ئېلىپ بېرىلغان دەپ پەرەز قىلساق ، بۇنداق قىلىش ئۈچۈن پۇل بولۇشى كېرەك ، يەنى پۇل قايتىپ كېلىشى كېرەك ، مەيلى ئۇ «ئايرىلىپ چىقسۇن» ياكى ئۇنداق بولمىسۇن . ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش توختىسا ، ئايرىلىپ چىقىشمۇ توختايدۇ .

مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا ، ھەقىقەتەن پۇل ئايرىلىپ چىقىپ پۇل شەكلىدە يوشۇرۇن ، ئېھتىماللىقتا ئىگە كاپىتالنى شەكىللەندۈردى دەيلى ؛ لېكىن ، مۇنداق يەكۈن مۇشۇ ماقالىدە تەپسىلىي بايان قىلىنغان تۆرلۈك ئالاھىدە شارائىتلاردىلا كېلىپ چىقىپ قالماي ، ھەرقانداق ئەھۋالدا كېلىپ چىقىدۇ ، كۆلىمىمۇ بۇ ماقالىدە دېيىلگەندىكىدىن كەڭ بولىدۇ ، تۇراقسىز كاپىتال I

دىن ئېيتقاندا، سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ ھەربىر دەۋرىي ئوبوروت ئاياغلاشقان چاغدىكى ئورنى تامامەن كارخانا باشلانغان چاغدىكىگە ئوخشايدۇ: كاپىتالىستنىڭ قولىغا يەنە بىراقلا بارلىق تۇراقسىز كاپىتال قايتىپ كېلىدۇ، ئەمما ئۇنى پەقەت تەدرىجىي ھالدىلا ئاندىن قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرغىلى بولىدۇ.

بۇ ماقالىمىزنىڭ مۇھىم نۇقتىسى شۇنى دەلىللەش: بىر جەھەتتىن، سانائەت كاپىتالىنىڭ خېلى كۆزگە كۆرۈنىدىغان بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە پۇل شەكلىدە تۇرۇشى كېرەك؛ يەنە بىر جەھەتتىن، تېخىمۇ كۆزگە كۆرۈنىدىغان بىر قىسمى پۇل شەكلىگە ۋاقىتىنچە ئىگە بولۇشى كېرەك. مېنىڭ بۇ قوشۇمچە پىكرىم ئەڭ كۆپ بولغاندا، مۇنداق دەلىللەشنى كۈچەيتىش ئۈچۈن كۆرسىتىلگەندۇر. — ف. ئې.〕

## V. باھا ئۆزگىرىشىنىڭ تەسىرى

يۇقىرىدا، بىر تەرەپتىن، باھانىڭ ئۆزگەرمىگەنلىكىنى، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ ئۆزگەرمىگەنلىكىنى پەرەز قىلدۇق، يەنە بىر تەرەپتىن، ئوبوروت ۋاقتىنىڭ يا ئۇزارتىلغانلىقىنى، يا قىسقارتىلغانلىقىنى پەرەز قىلدۇق. ئەمدى ئەكسىچە دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۇزاق ياكى قىسقىلىقىنىڭ ئۆزگەرمەيدىغانلىقى، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ ئۆزگەرمەيدىغانلىقىنى پەرەز قىلىمىز، لېكىن يەنە بىر جەھەتتىن باھادا ئۆزگىرىش بولىدىغانلىقىنى، دېمەك خام ئەشيا، قوشۇمچە ماتېرىيال ۋە ئەمگەك باھاسىنىڭ تۆۋەنلەيدىغانلىقى ۋە ئۆرلەيدىغانلىقىنى ياكى ئالدىنقى ئىككى خىل ئامىل باھاسىنىڭ



تۆۋەنلەيدىغانلىقى ياكى ئۆرلەيدىغانلىقىنى پەرەز قىلىمىز. خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال باھاسىنىڭ ئىش ھەققىگە ئوخشاش، يېرىمى تۆۋەنلەيدىغانلىقىنى پەرەز قىلىمىز. مۇنداقتا، بىز مىساللىرىمىزدا، ھەپتىدە ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتال 100 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، 50 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ، توققۇز ھەپتىلىك بىر دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، 450 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. بىرىنچىدىن، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىدىن 450 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئايرىلىپ چىقىدۇ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئوخشاش كۆلەم ۋە ئوخشاش دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى بويىچە داۋاملىشىۋېرىدۇ، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئايرىلىشىمۇ بۇرۇنقىغا ئوخشاش بولىدۇ. يىللىق مەھسۇلاتمۇ ئۆزگەرمەيدۇ، ئەمما ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ يېرىمى ئازىيىپ كېتىدۇ. مۇنداق ئۆزگىرىش — بۇنىڭغا قوشۇلۇپ كېلىدىغان پۇل كاپىتال بىلەن تەمىنلەش ۋە پۇل كاپىتالغا بولغان ئېھتىياجنىڭ ئۆزگىرىشى — نى ھەم ئوبوروتنىڭ تېزلىشىشى كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ، ھەم ئوبوروت پۇل مىقدارىنىڭ ئۆزگىرىشى كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ. دەل بۇنىڭ ئەكسىچە، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىللىرىنىڭ قىممىتى ياكى باھاسىنىڭ يېرىمى تۆۋەنلەشتەك ئەھۋال ئالدى بىلەن مۇنداق نەتىجىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ: يەنىلا ئوخشاش كۆلەمدە داۋاملىق تىجارەت قىلىۋاتقان كارخانا X ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ يېرىمى ئازىيىپ كېتىدۇ؛ كارخانا X ئالدى بىلەن بۇ كاپىتال قىممىتىنى پۇل شەكلىدە، يەنى پۇل سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىگەنىكەن، بۇ كارخانا X نىڭ بازارغا سالغان پۇلىمۇ ئەسلىدىكىسىنىڭ يېرىمىچە بولىدۇ. ئوبوروت ئۈچۈن سالغان پۇل

مىقدارى ئازىيىدۇ، چۈنكى تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ باھاسى تۆۋەنلىگەن. بۇ بىر نەتىجە.

ئىككىنچىدىن، ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن 900 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال قىممىتىنىڭ يېرىمى بولغان 450 فوند ستېرلىڭ ئەسلىدە (a) بىر - بىرىنىڭ ئورنىنى بېسىش ئارقىلىق پۇل كاپىتال، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ۋە تاۋار كاپىتالى شەكلىدىن ئۆتەتتى، (b) بىر قىسمى پۇل كاپىتال شەكلىدە، بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدە، بىر قىسمى تاۋار كاپىتالى شەكلىدە، بىرلا چاغدا، ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە قاتار بولۇپ مەۋجۇت بولۇپ تۇراتتى، ئەمما ھازىر كارخانا X نىڭ ئايلانمىسىدىن ئايرىلىپ چىقىپ، ئۈستىلىمە پۇل كاپىتال سۈپىتىدە پۇل بازىرىدا پەيدا بولىدۇ، ئۈستىلىمە كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى بولۇپ پۇل بازىرىدا تەسىر كۆرسىتىدۇ. مۇنداق ئايرىلىپ چىققان 450 فوند ستېرلىڭ پۇل پۇل كاپىتال سۈپىتىدە رول ئوينىشىدىكى سەۋەب ئۇنىڭ كارخانا X نىڭ تىجارىتىدە ئوشۇقچە پۇل بولۇپ قالغانلىقىدا ئەمەس، بەلكى ئەسلىدىكى كاپىتال قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولغانلىقىدا، شۇڭا كاپىتال سۈپىتىدە داۋاملىق رول ئوينىشى كېرەككى، ئۇنى ئوبوروت ۋاسىتىسى سۈپىتىدىلا خەجلىۋەتمەسلىك لازىم. ئۇنى كاپىتال سۈپىتىدە رول ئويناتقۇزىدىغان ئەڭ بىۋاستە شەكىل ئۇنى پۇل كاپىتال سۈپىتىدە پۇل بازىرىغا سېلىش. يەنە بىر جەھەتتىن، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى (تۇراقلىق كاپىتالنى دېمەي تۇرىمىز) نىمۇ بىر ھەسسە كېڭەيتىشكە بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئوخشاش بىر ئالدىن تۆلەنگەن 900 فوند ستېرلىڭ بىلەن كۆلىمى بىر ھەسسە كېڭەيگەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى باشقۇرغىلى بولىدۇ.

يەنە بىر جەھەتتىن، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ



تۈرلۈك ئوبوروت ئامىللىرىنىڭ باھاسى يېرىم ھەسسە ئاشسا، ھەپتىدە كېتىدىغان كاپىتال 100 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، 150 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ، شۇڭا بىر ھەپتىلىك دەۋرىي ئوبوروت ئۈچۈن 900 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، 1350 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ. كارخانىنى ئوخشاش كۆلەمدە، داۋاملىق تىجارەت قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلىش ئۈچۈن 450 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنى ئۈستىلەپ سېلىشقا توغرا كېلىدۇ. پۇل بازىرىنىڭ ھالىتى بويىچە، بۇنداق ئەھۋال مۇناسىپ ھالدا پۇل بازىرىغا يا چوڭ، يا كىچىك بېسىم پەيدا قىلىدۇ. ئەگەر پۇل بازىرىدا، باشقۇرۇپ ئىشلىتىدىغان كاپىتالغا نىسبەتەن ئېھتىياج تۇغۇلسا، ئۇنداقتا، باشقۇرۇپ ئىشلىتىشكە بولىدىغان كاپىتالغا ئىگە بولۇش ئۈچۈن كەسكىن رىقابەتلىشىش كېلىپ چىقىدۇ. ئەگەر مۇنداق كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بىكار تۇرسا، ئۇ مۇناسىپ ھالدا تۈرلۈك ھەرىكەتلەرگە قاتنىشىدۇ.

ئۈچىنچى بىر خىل ئەھۋالمۇ بولىدۇ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى مۇقىم بولغان، دەۋرىي ئوبوروت سۈرئىتى ئۆزگەرمىگەن، تۇراقسىز بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تۈرلۈك ئامىللىرىنىڭ باھاسىمۇ ئۆزگەرمىگەن چاغدا، كارخانا X نىڭ مەھسۇلاتىنىڭ باھاسى يا تۆۋەنلەيدۇ، يا ئۆسىدۇ. ئەگەر كارخانا X نىڭ تەمىن ئەتكەن تاۋارلىرىنىڭ باھاسى تۆۋەنلىسە، بۇ كارخانا ئوبوروت ئۈچۈن سالغان تاۋار كاپىتالىنىڭ قىممىتى 600 فوند ستېرلىڭدىن 500 فوند ستېرلىڭغا چۈشىدۇ. شۇڭا، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ $\frac{1}{6}$ ى ئوبوروت جەريانىدا قايتىپ كەلمەي (تاۋار كاپىتال ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەت بۇ يەردە نەزەردە تۇتۇلمايدۇ)، ئەكسىچە ئوبوروت جەريانىدا يوقىلىپ

كېتىدۇ . لېكىن تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ قىممىتى ياكى باھاسى ئۆزگەرمەيدۇ ، قايتىپ كەلگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلىتىلگەن كاپىتال 600 فوند ستېرلىڭنىڭ $\frac{5}{6}$ قىسمىنىلا تولۇقلاشقا ئاران يېتىدۇ . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىشنى ئوخشاش كۆلەمدە داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن چوقۇم 100 فوند ستېرلىڭ ئۇستىلمە پۇل كاپىتال چىقىم قىلىش كېرەك .

ئەكسىچە ، كارخانا X نىڭ مەھسۇلاتىنىڭ باھاسى ئۆرلىسە ، تاۋار كاپىتالىنىڭ باھاسى 600 فوند ستېرلىڭدىن ، مەسىلەن ، 700 فوند ستېرلىڭغا ئۆرلەيدۇ . ئۇنىڭ باھاسىنىڭ $\frac{1}{7}$ ىگە باراۋەر كېلىدىغان 100 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا پەيدا بولمايدۇ ھەم ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئالدىن تۆلەنمەيدۇ ، بەلكى ئوبوروت جەريانىدىن ئېقىپ چىقىدۇ . لېكىن تۇرلۇك ئىشلەپچىرىش ئامىللىرىنىڭ ئورنىنى تولۇقلاشقا 600 فوند ستېرلىڭلا كېتىدۇ ؛ شۇڭا ، 100 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىدۇ .

بىرىنچى سورۇندا ، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ نېمە ئۈچۈن قىسقىرايدىغانلىقى ياكى ئۇزىرايدىغانلىقى ، ئىككىنچى سورۇندا ، خام ئەشيا ۋە ئەمگەك باھاسىنىڭ نېمە ئۈچۈن ئۆرلەيدىغانلىقى ياكى تۆۋەنلەيدىغانلىقى ، ئۈچىنچى سورۇندا ، تەمىن ئېتىلگەن تاۋارنىڭ باھاسىنىڭ نېمە ئۈچۈن ئۆرلەيدىغانلىقى ياكى تۆۋەنلەيدىغانلىقىنىڭ سەۋەبلىرىنى تەتقىق قىلىش بىز بۇگۇنگە قەدەر تەتقىق قىلىپ كېلىۋاتقان دائىرىگە مەنسۇپ ئەمەس .

لېكىن تۆۋەندىكى ئەھۋاللار بۇ دائىرىگە مەنسۇپ :

**بىرىنچى ئەھۋال: ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئۆزگەرمىسە،**



**ئىشلەپچىقىرىش ئاملى ۋە مەھسۇلاتنىڭ باھاسى ئۆزگەرمىسە، ئوبوروت مەزگىلى، دېمەك دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلدە ئۆزگىرىش بولىدۇ.**

بىز مىسال كەلتۇرگەندە قىياس قىلغاندىكىدەك ، ئوبوروت مەزگىلىنىڭ قىسقىرىشى سەۋەبىدىن ، زۆرۈر بولغان بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ $\frac{1}{9}$ قىسمى ئازايغان ، بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭدىن 800 فوند ستېرلىڭغا چۈشكەن ، 100 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتال ئايرىلىپ چىققان .

كارخانا X يەنىلا ئالتە ھەپتىدە ، ئوخشاشلا 600 فوند ستېرلىڭلىق مەھسۇلات بىلەن تەمىن ئېتىدۇ ؛ چۈنكى بۇ كارخانا يىل بويى ئىشلەپچىقىرىشنى ئۈزمەي داۋاملاشتۇرىدۇ ، 51 ھەپتىدە قىممىتى 5100 فوند ستېرلىڭ بولغان مەھسۇلات بىلەن تەمىن ئېتىدۇ . شۇڭا ، بۇ كارخانا ئوبوروتقا كىرگۈزگەن مەھسۇلات مىقدارى ۋە مەھسۇلات باھاسىدىن ئېيتقاندا ، ھېچقانداق ئۆزگىرىش يۈز بەرمەيدۇ ؛ شۇ كارخانىنىڭ مەھسۇلاتىنى بازارغا سېلىش مۇددىتىدىن ئېيتقاندىمۇ ، ھېچقانداق ئۆزگىرىش يۈز بەرمەيدۇ . لېكىن 100 فوند ستېرلىڭنىڭ ئايرىلىپ چىقىشى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قىسقارغانلىقىدىن بولغان ، ھازىر 800 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەنلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئېھتىياجنى قاندۇرغىلى بولىدۇ ، بۇرۇن بۇنىڭغا 900 فوند ستېرلىڭ كېتەتتى . ئايرىلىپ چىققان بۇ 100 فوند ستېرلىڭ كاپىتال پۇل كاپىتال شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . لېكىن ئۇ ھەرگىز ئۇزلۇكسىز رەۋىشتە ، پۇل كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىشى زۆرۈر بولغان ھېلىقى بىر قىسىم ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالغا ۋەكىللىك قىلمايدۇ . ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقسىز كاپىتال

بولغان 600 فوند ستېرلىڭدىن $\frac{4}{5}$ = 480 فوند ستېرلىڭ ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى ئۈچۈن ، $\frac{1}{5}$ = 120 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز . دېمەك ھەپتىدە 80 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى ئۈچۈن ، 20 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان بولىدۇ . كاپىتال II بولغان 300 فوند ستېرلىڭدىنمۇ مۇقەررەر ھالدا $\frac{4}{5}$ = 240 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى ئۈچۈن ، $\frac{1}{5}$ = 60 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنىدۇ . ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنىدىغان كاپىتالنى ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەشكە توغرا كېلىدۇ . شۇڭا ، قىممىتى 600 فوند ستېرلىڭ بولغان تاۋار مەھسۇلات مۇبادا يەنە پۇل شەكلىگە قايتسا ، يەنى سېتىلسىلا ، ئۇنىڭدىن 480 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالى (ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى )غا ئايلىنىدۇ . ئالتە ھەپتىلىك ئىش ھەققىنى تۆلەش ئۈچۈن 120 فوند ستېرلىڭى پۇل شەكلىنى ساقلاپ قالىدۇ . بۇ 120 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كەلگەن 600 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئىچىدە چوقۇم پۇل كاپىتال شەكلىدە ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە يېڭىلىنىپ ۋە تولۇقلىنىپ تۇرۇشى كېرەك ، شۇڭا ئۈزلۈكسىز رەۋىشتە ، پۇل شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ھېلىقى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئەڭ تۆۋەن سومما بولىدۇ .

ھازىر ئەگەر ھېلىقى دەۋرىي رەۋىشتە ئۈچ ھەپتە ئايرىلىپ چىققان ھەممە ئوخشاشلا 240 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش



زاپىسى ، 60 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئاجرىتىلغان 300 فوند ستېرلىڭدىن ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قىسقىرىشى بىلەن 100 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتال شەكلىدە ئايرىلىپ چىققان ھەممە دەۋرىي ئوبوروت مېخانىزمىدىن تامامەن ئايرىلغان بولسا ، ئۇنداقتا ، پۇل كاپىتال شەكلىدىكى بۇ 100 فوند ستېرلىڭ پۇل قەيەردىن كەلگەن ؟ بۇ پۇلنىڭ $\frac{1}{5}$ ىلا دەۋرىي ئوبوروتتىن دەۋرىي رەۋىشتە ئايرىلىپ چىققان پۇل كاپىتالدىن تەركىب تاپقان . ئۇنىڭ $\frac{4}{5}$ ى بولغان 80 فوند ستېرلىڭنىڭ ئورنىنى ئوخشاش قىممەتكە ئىگە بولغان ئۇستىلمە ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ئىگىلىگەن . بۇنداق ئۇستىلمە ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى قانداق ئۇسۇلدا پۇلغا ئايلانغان ، بۇنداق ئايلىنىشقا كېتىدىغان پۇل يەنە قەيەردىن كەلگەن ؟

مۇبادا ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قىسقىرىشى پاكىتقا ئايلانسا ، يۇقىرىدا ئېيتىلغان 600 فوند ستېرلىڭدىن 480 فوند ستېرلىڭ ئەمەس ، بەلكى 400 فوند ستېرلىڭلا ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىغا ئايلىنىدۇ . قالغان 80 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىنى ساقلاپ ۋە يۇقىرىدا ئېيتىلغان ، ئىش ھەققى ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان 20 فوند ستېرلىڭ بىلەن بىرلىشىپ 100 فوند ستېرلىڭلىق بىر ئايرىلىپ چىققان كاپىتالنى شەكىللەندۈرىدۇ . گەرچە بۇ 100 فوند ستېرلىڭ 600 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار كاپىتال باشقىلار تەرىپىدىن سېتىۋېلىنغاندىن كېيىن ئوبوروتتىن پەيدا بولغان بولسىمۇ ھەممە ھازىر ئۇ ئەمدى ئىش ھەققى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۈچۈن سېلىنماي ئوبوروتتىن ئېلىۋېلىنىدىغان بولمىسىمۇ ، لېكىن ئۇنتۇپ قالماسلىق كېرەككى ، ئۇ پۇل شەكلىدە تۇرىدۇ ، يەنى قايتىدىن ئۆزى دەسلەپتە ئوبوروتقا سېلىنغان چاغدىكىدەك ئوخشاش شەكىلدە تۇرىدۇ . دەسلەپتە ، 900 فوند ستېرلىڭ پۇل

ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ۋە ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغان. ھازىر ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن 800 فوند ستېرلىڭلا كېتىدۇ. شۇڭا، ھازىر 100 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە ئايرىلىپ چىقىپ، يېڭى، سەرمايە سورۇنلىرىنى ئىزدەيدىغان بىر پۇل كاپىتالنى شەكىللەندۈرۈپ، پۇل بازىرىنىڭ بىر يېڭى تەركىبىي قىسمىغا ئايلىنىدۇ. گەرچە بۇ 100 فوند ستېرلىڭ بۇرۇن دەۋرىي رەۋىشتە ئايرىلىپ چىققان پۇل كاپىتال ۋە ئۈستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىدە تۇرغان بولسىمۇ، لېكىن مۇنداق يوشۇرۇن ھالەتنىڭ ئۆزى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئېلىپ بېرىشنىڭ شەرتى ھېسابلىنىدۇ، چۈنكى ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ داۋاملىشالايدىغانلىقىنىڭ شەرتى. ھازىر، بۇ مەقسەت ئۈچۈن بۇ 100 فوند ستېرلىڭ كېرەك بولمايدىغان بولدى، شۇڭا ئۇ يېڭى پۇل كاپىتال شەكىللەندۈرۈپ، پۇل بازىرىنىڭ بىر تەركىبىي قىسمىغا ئايلىنىدۇ، گەرچە ئۇ ھەرگىز جەمئىيەتتىكى نەق بار پۇل زاپىسىنىڭ ئۈستىلىمە ئامىلى بولمىغان بولسىمۇ (چۈنكى كارخانا ئىش باشلىغاندىلا ئۇ مەۋجۇت ئىدى، ھەمدە مۇشۇنداق كارخانا ئارقىلىق ئوبوروتقا سېلىناتتى) ھەرگىز يېڭىدىن جۇغلانغان ساقلانما پۇل ئەمەس ئىدى.

بۇ 100 فوند ستېرلىڭ ئەمدى شۇ كارخانا ئىشلىتىدىغان ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالنىڭ بىر قىسمى بولمىغانىكەن، ھازىر، ئەمەلىيەتتە ئۇ ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىققان بولىدۇ. لېكىن مۇنداق چېكىنىش شۇنىڭ ئۈچۈن مۇمكىنكى، تاۋار كاپىتالدىن پۇلغا، يەنە پۇلدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىش، يەنى $W' — G — W$ بىر ھەپتە تېزلىشىدۇ، بۇ جەرياندا رول ئوينىغان پۇلنىڭ ئوبوروتىمۇ تېزلىشىدۇ. ئۇ ئوبوروتتىن چېكىنىپ چىقىدۇ، چۈنكى ئۇ ئەمدى كاپىتال X نىڭ



دەۋرىي ئوبوروتى ئۈچۈن زۆرۈر ئەمەس.

بۇ يەردە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئۇنى ئىشلەتكۈچىنىڭ ئىلكىدە بولىدىغانلىقىنى پەرەز قىلىمىز. ئەگەر كاپىتال ئارىيەتكە ئېلىنغان بولسا، بۇمۇ ھېچقانداق ئۆزگىرىشنى پەيدا قىلمايدۇ. ئوبوروت ۋاقتى قىسقارسا، ئۇ 900 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، 800 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئارىيەت ئېلىشقىلا موھتاج بولىدۇ. 100 فوند ستېرلىڭنى پۇل قەرز بەرگۈچىگە قايتۇرۇپ بەرگەن تەقدىردىمۇ، يېڭى پۇل كاپىتال 100 فوند ستېرلىڭ يەنىلا شەكىللىنىدۇ، بۇ X نىڭ قولىدا ئەمەس، پەقەت Y نىڭ قولىدا بولىدۇ. ئىككىنچىدىن، ئەگەر كاپىتالىست X نېسى سېتىۋېلىش ئارقىلىق 480 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالىغا ئىگە بولسا، ئۆزى 120 فوند ستېرلىڭ پۇلنىلا ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەيدۇ، ئۇنداقتا ئۇ ھازىر نېسى سېتىۋالغان ماتېرىيالدىن 80 فوند ستېرلىڭنى ئازايتىشقا بولىدۇ، بۇ ھال قەرز بەرگۈچى كاپىتالىستقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئوشۇقچە تاۋار كاپىتال شەكىللىنىدۇ، كاپىتالىست X يەنە 20 فوند ستېرلىڭ پۇلنى ئايرىپ چىقىدۇ.

ئۈستىلەنگەن ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ھازىر $\frac{1}{3}$ ئازايدى. بۇرۇن ئۇ ئۈستىلىمە كاپىتال II بولغان 300 فوند ستېرلىڭ ئىچىدە $\frac{4}{5}$ قىسمىنى، يەنى 240 فوند ستېرلىڭنى تەشكىل قىلاتتى. ھازىر ئاران 160 فوند ستېرلىڭنى تەشكىل قىلىدۇ؛ دېمەك، ئۇ ئۈچ ھەپتىلىك ئەمەس، ئىككى ھەپتىلىك ئۈستىلىمە زاپاس. ئۇ ھازىر ئۈچ ھەپتىدە ئەمەس، ئىككى ھەپتىدە بىر قېتىم يېڭىلىنىدۇ، لېكىن ئۈچ ھەپتىلىك ئەمەس، ئىككى ھەپتىلىكلا زاپاس بولىدۇ. مۇنداقتا، سېتىۋېلىش، مەسىلەن، پاختا

بازىرىدىكى سېتىۋېلىش ، پات - پات بىرقەدەر كىچىك مىقداردا ئېلىپ بېرىلىدۇ . چۈنكى مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى ئۆزگەرمىگەن . شۇڭا ، بازاردىن ئېلىنغان پاختىنىڭ مىقدارىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ . لېكىن مۇنداق ئېلىش ۋاقىت تەقسىمات جەھەتتىن ئوخشاش بولمايدۇ ھەمدە ۋاقىت ئۇزاقراق بولىدۇ . مەسىلەن ، بىر سورۇندا ئۈچ ئاي ، بىر سورۇندا ئىككى ئاي دەپ ؛ پاختىنىڭ يىللىق ئىستېمال مىقدارىنى 1200 تاي دەپ پەرەز قىلايلى . ئالدىنقى سورۇندا :

1-ئاينىڭ 1-كۈنى 300 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 900 تاي قالغان
4-ئاينىڭ 1-كۈنى 300 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 600 تاي قالغان
7-ئاينىڭ 1-كۈنى 300 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 300 تاي قالغان
10-ئاينىڭ 1-كۈنى 300 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 0 تاي قالغان

كېيىنكى سورۇندا :

1-ئاينىڭ 1-كۈنى 200 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 1000 تاي قالغان
3-ئاينىڭ 1-كۈنى 200 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 800 تاي قالغان
5-ئاينىڭ 1-كۈنى 200 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 600 تاي قالغان
7-ئاينىڭ 1-كۈنى 200 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 400 تاي قالغان
9-ئاينىڭ 1-كۈنى 200 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 200 تاي قالغان
11-ئاينىڭ 1-كۈنى 200 تاي سېتىلغان ، ئامباردا 0 تاي قالغان

شۇڭا ، پاختا ئۈچۈن سېلىنغان پۇل بىر ئاي كېچىكىپ ئاندىن تولۇق قايتىپ كېلىدۇ ، يەنى 10 - ئايدا ئەمەس ، 11 - ئايدا قايتىپ كېلىدۇ . ئەگەر ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ $\frac{1}{9}$ ى ، يەنى 100 فوند ستېرلىڭ ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قىسقىرىشى سەۋەبىدىن ، دېمەك ، دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلىنىڭ قىسقىرىشى سەۋەبىدىن پۇل كاپىتال شەكلىدە ئايرىلىپ چىقسا ، ئەگەر بۇ 100 فوند ستېرلىڭ



يەنە ئىش ھەققى ئۈچۈن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالدىن دەۋرىي رەۋىشتە ئوشۇق چىققان 20 فوند ستېرلىڭ ۋە بىر ھەپتىلىك ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ئۈچۈن دەۋرىي رەۋىشتە ئوشۇق چىققان 80 فوند ستېرلىڭدىن تەركىب تاپقان بولسا ، ئۇنداقتا ، مۇشۇ 80 فوند ستېرلىڭدىن ئېيتقاندا ، زاۋۇت خوجايىنى تەرەپنىڭ ئوشۇق ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ئازىيىدۇ ، پاختا سودىگىرىنىڭ تاۋار زاپىسى مۇناسىپ ھالدا ئاشىدۇ . ئوخشاش پاختا ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى سۈپىتىدە زاۋۇت خوجايىنىنىڭ ئامبىرىغا بېسىپ قويۇلغان ۋاقىت قانچە قىسقارسا ، تاۋار سۈپىتىدە پاختا سودىگىرىنىڭ ئامبىرىغا بېسىپ قويۇلغان ۋاقىت شۇنچە ئۇزىرايدۇ .

يۇقىرىدا كارخانا X نىڭ ئوبوروت ۋاقتىنىڭ قىسقارغانلىقىنى X ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى تېزلىكتە ساتقانلىقىدىن ياكى تېزلىكتە مال پۇلغا ئېرىشكەنلىكىدىن بولىدىغانلىقىنى ، نېسى سېتىلغان سورۇندا تۆلەش ۋاقتىنىڭ قىسقارغانلىقىدىن بولىدىغانلىقىنى پەرەز قىلغانىدۇق . شۇڭا ، مۇنداق قىسقىراش تاۋارنىڭ سېتىلىش جەريانىنىڭ قىسقارغانلىقى ، تاۋار كاپىتالنىڭ پۇل كاپىتالغا ئايلانغانلىقىدىن ، W′ — G ، يەنى ئوبوروت جەريانىنىڭ بىرىنچى باسقۇچىنىڭ قىسقارغانلىقىدىن كېلىپ چىققان . بۇنداق قىسقىراش ئىككىنچى باسقۇچتىن ، G — W دىنمۇ كېلىپ چىقىدۇ . شۇڭا ، كاپىتال Z ، Y قاتارلىقلار — ئۇلار كاپىتالىست X نى تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تەمىن ئېتىدىغان ئامىل — نىڭ ئەمگەك مەزگىلى ياكى ئوبوروت ۋاقتىنىڭ بىرلا ۋاقىتتا ئۆزگىرىشىدىن كېلىپ چىققان .

مەسىلەن ، ئەگەر كونا توشۇش ئۇسۇلى بىلەن پاختا ، كۆمۈر قاتارلىقلارنى ئىشلەپچىقىرىلغان جايدىن ياكى ساقلاپ قويۇلغان جايدىن كاپىتالىست X نىڭ ئىشلەپچىقىرىش سورۇنىغا ئېلىپ

بېرىش ئۈچۈن ئۈچ ھەپتە كەتسە، ئۇنداقتا X نىڭ ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىنىڭ ئەڭ تۆۋەن مىقدارى ھېچبولمىغاندا يېڭى زاپاس توشۇلۇپ كەلگىچە ئۈچ ھەپتە يېتىشى كېرەك. پاختا، كۆمۈر توشۇلۇۋاتقان چاغدا، ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئىشلەتكىلى بولمايدۇ. ئەكسىچە، ئۇلار بۇ چاغدا ترانسپورت ۋە ئۇلار ئىشلىتىدىغان كاپىتالنىڭ ئەمگەك ئوبيېكتى بولىدۇ. ئۇلار كۆمۈر ئىشلەپچىقارغۇچى ياكى پاختا ساتقۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئوبوروتتا تۇرۇۋاتقان تاۋار كاپىتال بولىدۇ. ئەگەر ئىسلاھ قىلىنغان توشۇش ئۇسۇلى بىلەن توشۇغاندا، توشۇش ۋاقتى ئىككى ھەپتىگە قىسقىرايدۇ، ئۇنداقتا ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ئۈچ ھەپتىلىك زاپاستىن ئىككى ھەپتىلىك زاپاسقا ئۆزگىرىدۇ. شۇڭا، بۇنىڭ ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ئۇستىلمە كاپىتال 80 فوند ستېرلىڭ ئازىيىپ چىقىدۇ، ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ئۇستىلمە كاپىتال 20 فوند ستېرلىڭمۇ ئازىيىپ چىقىدۇ، چۈنكى دەۋرىي ئوبوروتتىكى 600 فوند ستېرلىڭ بىر ھەپتە بالدۇر قايتىپ كېلىدۇ.

يەنە بىر جەھەتتىن، ئەگەر خام ئەشيا بىلەن تەمىن ئېتىدىغان كاپىتالنىڭ ئەمگەك مەزگىلى قىسقارسا (بۇرۇنقى بابلاردا بۇنداق مىساللار بولغان)، شۇ سەۋەبتىن خام ئەشيا بىرقەدەر قىسقا مەزگىلدە يېڭىلىنىپ بولۇشى مۇمكىن، ئۇنداقتا، ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىنى ئازايتىشقا بولىدۇ، بىر يېڭىلاش مەزگىلى بىلەن يەنە بىر يېڭىلاش مەزگىلى ئوتتۇرىسىدىكى ئارىلىقنىمۇ قىسقارتىشقا بولىدۇ.

ئەكسىچە، ئەگەر ئوبوروت ۋاقتى، يەنى دەۋرىي ئوبوروت مەزگىلى ئۇزارسا، ئۇنداقتا، ئۇستىلمە كاپىتالنى ئالدىن تۆلەش زۆرۈر بولىدۇ، ئەگەر كاپىتالىستنىڭ ئۇستىلمە كاپىتالى بولسا،



ئۇنىڭ ئۆزى ئالدىن تۆلەيدۇ. لېكىن مۇنداق سورۇندا، ئالدىن تۆلەنگەن بۇ ئۇستىلمە كاپىتال پۇل بازىرىنىڭ بىر قىسمى سۈپىتىدە، مەلۇم بىر شەكىلدە سېلىنىدۇ؛ ئۇنى باشقۇرۇشقا بولىدىغان كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئەسلىدىكى شەكلىنى چىقىرىپ تاشلاش، مەسىلەن، پاي چېكىنى سېتىۋېتىش، ئامانەت پۇلنى بانكىدىن ئېلىۋېلىش لازىم. شۇڭا بۇ يەردىمۇ، ۋاستىلىك ھالدا پۇل بازىرىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئۇنداق قىلىنمىسا، پۇل ئارىيەت ئېلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئىش ھەققى ئۈچۈن چىقىم قىلىنىدىغان ئاشۇ بىر قىسىم ئۇستىلمە كاپىتال نورمال ئەھۋالدا، ھەمىشە پۇل كاپىتال شەكلىدە ئالدىن تۆلىنىدۇ، بۇنىڭدىن ئېيتقاندا، كاپىتالىست X قاتنىشىپ پۇل بازىرىغا بىۋاسىتە بېسىم ئىشلىتىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى ئۈچۈن سېلىنغان كاپىتال قىسمىدىن ئېيتقاندا، مۇنداق ئەھۋالدىن پەقەت نەق پۇل تۆلەشكە توغرا كەلگەندىلا، ئاندىن ساقلانغىلى بولمايدۇ. ئەگەر ئۇ مۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىغا ئىناۋەتلىك قەرز ئارقىلىق ئېرىشكەن بولسا، پۇل بازىرىغا بىۋاسىتە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ، چۈنكى مۇنداق سورۇندا، ئۇستىلمە كاپىتال بىۋاسىتە ھالدا دەسلەپتىلا پۇل كاپىتال شەكلىدە ئالدىن تۆلەنمەستىن، بەلكى بىۋاسىتە ھالدا ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىنىدۇ. ئەگەر قەرز بەرگۈچى X تىن ئېرىشكەن دوكۇمېنتلارنى بىۋاسىتە ھالدا قايتىدىن پۇل بازىرىغا سېلىپ نەقلەشتۈرسە، ۋەھاكازا، ۋاستىلىك ھالدا ئىككىنچى كىشى ئارقىلىق پۇل بازىرىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. لېكىن، قەرز بەرگۈچى تەرەپ بۇ دوكۇمېنتتىن پايدىلىنىپ ئۇنى، مەسىلەن، كېيىن تۆلىنىدىغان بىر قەرزگە تۆلىسە، ئۇنداقتا، بۇ ئۇستىلەنگەن، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ھەم كاپىتال بازىرىغا

بىۋاسىتە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ، ھەم ۋاسىتىلىك ھالدا تەسىر كۆرسەتمەيدۇ.

## ئىككىنچى خىل ئەھۋال: ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىنىڭ باھاسى ئۆزگەرگەن، باشقا شەرت - شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن.

يۇقىرىدا، 900 فوند ستېرلىڭ ئومۇمىي كاپىتالنىڭ $\frac{4}{5}$ قىسمى، يەنى 720 فوند ستېرلىڭنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى ئۈچۈن، $\frac{1}{5}$ قىسمى، يەنى 180 فوند ستېرلىڭنىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن سېلىنغانلىقىنى پەرەز قىلغانىدۇق.

ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىنىڭ باھاسى يېرىم ھەسسە تۆۋەنلىسە، ئالتە ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالى 480 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، بەلكى 240 فوند ستېرلىڭلا بولىدۇ. ئۈستىلمە كاپىتال II دىن ئېيتقاندا، 240 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، بەلكى 120 فوند ستېرلىڭلا بولىدۇ. كاپىتال I ئازىيىپ 600 فوند ستېرلىڭدىن 360 فوند ستېرلىڭغا (120 + 240) چۈشىدۇ؛ كاپىتال II ئازىيىپ 300 فوند ستېرلىڭدىن 180 فوند ستېرلىڭغا (60 + 120) چۈشىدۇ. ئومۇمىي كاپىتال 900 فوند ستېرلىڭ ئازىيىپ، 540 فوند ستېرلىڭغا (180 + 360) چۈشىدۇ. شۇڭا، 360 فوند ستېرلىڭ ئايرىلىپ چىقىدۇ.

مۇشۇنداق ئايرىلىپ چىققان، ئەمما ھازىر ئىشلىتىلمەيدىغان، دېمەك پۇل بازىرىدىن سەرمايە سالىدىغان سورۇن ئىزدەيدىغان كاپىتال، يەنى پۇل كاپىتال، ئەسلىدە پۇل كاپىتال سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىنىشى كېرەك بولغان 900 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ بىر قىسمىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش



كېڭەيتىلمەي، ئەسلىدىكى كۆلەم بويىچە داۋاملاشتۇرۇلسا، بۇ بىر قىسىم كاپىتال، ئۆزىنىڭ دەۋرىي رەۋىشتە يەنە ئايلانغان ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ باھاسىنىڭ تۆۋەنلەپ كېتىشى سەۋەبىدىن ئوشۇق بولۇپ قالىدۇ. ئەگەر باھانىڭ تۆۋەنلىشى تاسادىپىي ئەھۋاللار (پەۋقۇلئاددە مول ھوسۇل ياكى تەمىنلەشنىڭ ئېشىپ كېتىشى قاتارلىقلار)دىن ئەمەس، بەلكى خام ئەشيا بىلەن تەمىن ئېتىدىغان تارماقلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنىڭ ئۆسۈشىدىن كېلىپ چىققان بولسا، ئۇ ھالدا بۇ پۇل كاپىتال پۇل بازىرىدىكى مۇتلەق ئۈستىلمىگە، پۇل كاپىتال شەكلىدە باشقۇرۇشقا بولىدىغان كاپىتالنىڭ بىر مۇتلەق ئۈستىلمىسىگە ئايلىنىدۇ، چۈنكى ئۇ ئىشلىتىلىۋاتقان كاپىتالنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان تەركىبىي قىسمى بولۇشتىن قالدى.

## ئۈچىنچى ئەھۋال: مەھسۇلاتنىڭ ئۆزىنىڭ بازار باھاسىدا ئۆزگىرىش بولغان.

مۇنداق سورۇندا، ئەگەر مەھسۇلاتنىڭ باھاسى تۆۋەنلىسە، كاپىتالنىڭ بىر قىسمى زىيان بولىدۇ، دېمەك يېڭىدىن پۇل كاپىتالنى ئالدىن تۆلەپ تولۇقلاشقا توغرا كېلىدۇ. ساتقۇچىنىڭ مۇنداق زىيىنىنى سېتىۋالغۇچىنى نەپكە ئېرىشتۈرىدۇ. ئەگەر مەھسۇلاتنىڭ بازاردىكى باھاسى سودىدىكى تاسادىپىي ئەھۋاللار تۈپەيلىدىنلا تۆۋەنلەپ كەتكەن، كېيىن مەھسۇلات باھاسى يەنە نورمال سەۋىيىگە كۆتۈرۈلگەن بولسا، ئۇنداقتا، سېتىۋالغۇچى بىۋاسىتە نەپ ئالىدۇ. ئەگەر باھا ئۆزگىرىشنى قىممەت ئۆزگىرىشى كەلتۈرۈپ چىقارغان بولسا، بۇنداق قىممەت ئۆزگىرىشمۇ كونا مەھسۇلاتتا ئەكس ئېتىدۇ ھەمدە بۇ مەھسۇلات يەنە ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى سۈپىتىدە يەنە باشقا بىر ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىگە كىرىدۇ ھەمدە ئۇ يەردە مۇناسىپ ھالدا

كاپىتالنى ئايرىپ چىقىدۇ، ئۇنداقتا، سېتىۋالغۇچى ۋاستىلىك ھالدا نەپ ئالىدۇ. مۇنداق ئىككى سورۇندا، X زىيان تارتقان كاپىتال، — بۇ كاپىتالنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش ئۈچۈن، X نىڭ پۇل بازىرىغا ئىشلەتكەن بېسىمى، — نى ئۇنىڭ تىجارەتتىكى شېرىكلىرى يېڭى ئۈستىلىمە كاپىتال سۈپىتىدە تەمىن ئېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ، كاپىتالنىڭ يۆتكىلىشىلا يۈز بېرىدۇ.

ئەكسىچە، ئەگەر مەھسۇلاتنىڭ باھاسى ئۆرلىسە، X ئوبوروتتىن ئۇ ئالدىن تۆلىمىگەن بىر كاپىتال قىسمىغا ئىگە بولىدۇ. بۇ بىر قىسىم كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئورگانىك قىسمى ئەمەس، ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش كېڭەيتىلمىسە، ئۇ ئايرىلىپ چىقىدىغان پۇل كاپىتالنى شەكىللەندۈرىدۇ. چۈنكى، بۇ يەردە مەھسۇلات ئامىلىنىڭ باھاسى مەھسۇلات تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە بازارغا كىرىشتىن بۇرۇن بېكىتىلىپ بولغان. شۇڭا، بۇ يەردە رېئاللاشقان قىممەت ئۆزگىرىشى تەتۈر رول ئوينىسىلا، مەسىلەن، خام ئەشيانىڭ باھاسىنى شۇنىڭدىن كېيىنلا ئۆستۈرىدىغان بولسا، ئۇ مەھسۇلاتنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈۋېتىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز. مۇنداق سورۇندا، كاپىتالىست X ئۆزىنىڭ تاۋار كاپىتال سۈپىتىدە ئوبوروت بولۇۋاتقان مەھسۇلاتى ۋە ھازىر بار ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ئارقىلىق پايدا ئالىدۇ. مۇنداق پايدا ئۇنى بىر ئۈستىلىمە كاپىتال بىلەن تەمىن ئېتىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ يېڭى ۋە ئۆستۈرۈلگەن باھاسى بويىچە ئۇنىڭ تىجارەت قىلىۋاتقان كارخانىسىنى داۋاملىق باشقۇرۇش ئۈچۈن، ئۇ ئەمدى مۇنداق ئۈستىلىمە كاپىتالغا ئىگە بولۇشى كېرەك.

ياكى باھانىڭ ئۆرلىشى ۋاقىتلىق بولىدۇ. مۇنداق ئەھۋالدا، ئەگەر كاپىتالىست X نىڭ مەھسۇلاتى باشقا ئىشلەپچىقىرىش



تارماقلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى بولسا، ئۇنىڭ ئۆز تەرىپى ئۈچۈن ئېھتىياجلىق بولغان، ئۈستىلىمە كاپىتال قىلىدىغان نەرسىسى يەنە بىر تەرەپتە ئايرىلىپ چىقىدىغان كاپىتال سۈپىتىدە ئايرىلىپ چىقىدۇ. بىر تەرەپنىڭ زىيىنى يەنە بىر تەرەپنىڭ پايدىسى بولىدۇ.

# 16 - باب
# ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوبوروتى

## I . يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

ناۋادا 2500 فوند ستېرلىڭ تۇراقسىز كاپىتال دەپ پەرەز قىلىنسا، بۇنىڭ ئىچىدە، $\frac{4}{5} = 2000$ فوند ستېرلىڭى ئۆزگەرمەس كاپىتال (ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالى)، $\frac{1}{5} = 500$ فوند ستېرلىڭى ئىش ھەققىگە سەرپ قىلىنىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال ھېسابلىنىدۇ.

ناۋادا ئوبوروت مۇددىتى = بەش ھەپتىگە؛ ئەمگەك مۇددىتى = تۆت ھەپتىگە، مۇئامىلە مۇددىتى = بىر ھەپتىگە دەپ پەرەز قىلىنسا، ئۇنداقتا، كاپىتال I = 2000 فوند ستېرلىڭى 1600 فوند سېترلىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن 400 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن تەركىب تاپىدۇ؛ كاپىتال II = 500 فوند ستېرلىڭغا دەپ پەرەز قىلىنسا، بۇنىڭ ئىچىدە، 400 فوند ستېرلىڭى ئۆزگەرمەس كاپىتال، 100 فوند ستېرلىڭى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ھېسابلىنىدۇ. ھەر بىر ئەمگەك ھەپتىسىدە 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال سەرپ قىلىنىدۇ. بىر يىلنىڭ 50 ھەپتىسى ئىچىدە، $50 \times 500 = 25000$ فوند ستېرلىڭلىق مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. شۇڭا، ھەر ئەمگەك



مۇددىتى ئىچىدە ئىشلىتىلگەن 2000 = كاپىتال I فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولۇپ، ھەر يىلدا $12\frac{1}{2}$ قېتىم ئوبوروت قىلىنىدۇ. $12\frac{1}{2} \times 2000 = 25000$ فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. بۇ 25 مىڭ فوند ستېرلىڭ ئىچىدە، $\frac{4}{5} = 20000$ فوند ستېرلىڭى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىغا سەرپ قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتال، $\frac{1}{5} = 5000$ فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققىگە سەرپ قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال ھېسابلىنىدۇ. ئەكسىچە، 2500 فوند ستېرلىڭ ئومۇمىي كاپىتال $\frac{25000}{2500} = 10$ قېتىم ئوبوروت قىلىنىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا سەرپ قىلىنغان ئۆزگىرىشچان تۇراقسىز كاپىتالنىڭ قىممىتى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات ئارقىلىق نامايان بولۇپ، پۇل كاپىتالغا ئايلانسا، يەنى يېڭىۋاشتىن ئەمگەك كۈچى ھەققىنى تۆلەشكە چىقىم قىلىنسا، ئاندىن ئوبوروت جەريانىدا قايتىدىن رول ئوينايدۇ. ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال (ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالى)نىڭ قىممىتىمۇ مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە قايتا نامايان بولىدۇ. بۇ ئىككى قىسىم — تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمى بىلەن ئۆزگەرمەس قىسمىنىڭ ئورتاقلىقى، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ تۇراقلىق كاپىتال بىلەن بولغان پەرقى ئۇلارنىڭ مەھسۇلاتقا ئۆزگەرگەن قىممىتى تاۋار كاپىتالى ئارقىلىق ئوبوروت بولۇشىدا، يەنى تاۋار ھېسابلىنىدىغان مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى ئارقىلىق

ئوبوروت قىلىنىشىدا ئەمەس . مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسىم قىممىتى ، تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنىۋاتقان مەھسۇلاتنىڭ ، يەنى تاۋار كاپىتالنىڭ بىر قىسىم قىممىتى ھەمىشە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خورىشىدىن ، يەنى ھەمىشە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا مەھسۇلاتقا ئۆزگىرىۋاتقان قىسمىدىن تەركىب تاپىدۇ . لېكىن ، ئۇنىڭ پەرقى شۇكى ، تۇراقسىز كاپىتال (= تۇراقسىز ئۆزگەرمەس كاپىتال + تۇراقسىز ئۆزگىرىشچان كاپىتال ) ئۆزۈن ياكى قىسقا مۇددەتلىك ئوبوروت قىلىنىۋاتقاندا ، تۇراقلىق كاپىتال داۋاملىق ئۆزىنىڭ كونا فورماتسىيىسى بويىچە ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ ؛ لېكىن ھەربىر قېتىم ئوبوروت بولغاندا ، تاۋار كاپىتالى شەكلىدە ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن ئوبوروت ساھەسىگە كىرىشكە كېتىدىغان بارلىق تۇراقسىز كاپىتالنى تولۇقلاپ بېرىشنى تەلەپ قىلىدۇ . ئوبوروتنىڭ بىرىنچى باسقۇچى $G' — W'$ تۇراقسىز ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن تۇراقسىز ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئورتاق بولىدۇ . ئىككىنچى باسقۇچتا ، ئۇلار ئايرىلىپ كېتىدۇ . تاۋار پۇلغا ئايلىنىپ ، ئۇنىڭ بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىغا (تۇراقسىز ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ) ئايلىنىدۇ . بۇ ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ سېتىۋېلىنىش مۇددىتى ئوخشاش بولمىغانلىقتىن ، بۇ پۇللارنىڭ بىر قىسمى سەل بالدۇرراق ، بىر قىسمى سەل كېچىكىپرەك ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىغا ئايلىنىدۇ ، لېكىن ، ئۇلارنىڭ ھەممىسى ھامان ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىغا ئايلىنىدۇ . تاۋار سېتىپ تاپقان پۇلنىڭ يەنە بىر قىسمى زاپاس پۇل قىلىنىپ ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئەمگەك كۈچىگە ھەق بېرىش ئۈچۈن تەدرىجىي سەرپ قىلىنىدۇ . بۇ بىر قىسىم پۇل تۇراقسىز ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولۇپ



شەكىللىنىدۇ . ھالبۇكى ، بۇ ئىككى كاپىتالنىڭ مەيلى قايسى قىسمى بولسۇن ، ھەر قېتىمدا ئوبوروت بولۇپ تۇرىدۇ ، يەنى كاپىتالدىن مەھسۇلاتقا ، مەھسۇلاتتىن تاۋارغا ئايلىنىدۇ ، تاۋاردىن پۇلغا ئايلىنىش جەريانىدا ھەممىسى تولۇقلىنىپ تۇرىدۇ . دەل مۇشۇنداق بولغاچقا ، ئالدىنقى بابتا تۇراقلىق كاپىتال ئۈستىدە توختالماي ، بەلكى تۇراقسىز كاپىتال — ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئوبوروتىنى ئايرىم - ئايرىم ۋە بىللە قاراپ چىقتۇق .

ھازىر مۇھاكىمە قىلىدىغان مەسىلىگە كەلسەك ، بىز يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا ، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنى بىردىنبىر تۇراقسىز كاپىتال دەپ قارىشىمىز لازىم . دېمەك ، ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئوبوروت قىلىنىدىغان ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتالنىمۇ بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ تۇرايلى .

ئالدىن 2500 فوند ستېرلىڭ چىقىم قىلىنسا ، مەھسۇلاتنىڭ يىللىق قىممىتى 25 مىڭ فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ . لېكىن ، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمى 500 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ ؛ شۇڭا ، بۇ 25 مىڭ فوند ستېرلىڭ ئىچىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال $5000 = \frac{25000}{5}$ فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ . 5000 نى 500 گە بۆلسەك ، ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنغان بولۇپ ، ئومۇمىي كاپىتال 25 مىڭ فوند ستېرلىڭنىڭ ئوبوروت قېتىم سانى بىلەن تامامەن ئوخشاش بولىدۇ .

يىللىق مەھسۇلات قىممىتىنى بۇ كاپىتال ئىچىدىكى بىر ئەمگەك مۇددىتىدە توختىماي ئىشلىتىلگەن ئاشۇ قىسمىنىڭ قىممىتىگە ئەمەس ، بەلكى ئالدىن چىقىم قىلىنغان كاپىتالنىڭ قىممىتىگە بۆلۈش كېرەك (بۇ يەردە 400 گە ئەمەس ، بەلكى 500

گە ؛ كاپىتال I گە ئەمەس ، بەلكى كاپىتال I + كاپىتال II گە بۆلۈش كېرەك ) ، بۇنداق ئوتتۇرىچە ھېسابلاش ئۇسۇلى پەقەت قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىدىغان سورۇننى كۆزدە تۇتقاندىلا مۇتلەق توغرا كېلىدۇ . كېيىنچە ، باشقا بىر نۇقتىدىن قارىغاندا ، بۇنداق ئوتتۇرىچە ھېسابلاش ئۇسۇلى ئومۇمەن ئالغاندا تامامەن توغرا بولمىغىنىدەك ، ئۇنىڭمۇ تامامەن توغرا ئەمەسلىكىنى بىلمىۋالالايمىز . دېمەك ، بۇنداق ھېسابلاش ئۇسۇلى كاپىتالىستلارنىڭ ئەمەلىي مەقسىتى ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا توغرا بولغىنى بىلەن ، لېكىن ، ئۇ ئوبوروتنىڭ بارلىق رېئال ئەھۋالىنى تولۇق ياكى تېگىشلىك دەرىجىدە ئىپادىلەپ بېرەلمەيدۇ .

ھازىرغا قەدەر ، بىز تاۋار كاپىتالنىڭ بىر قىسىم قىممىتىنى ، يەنى تاۋار كاپىتال ئىچىدىكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئىشلەپچىقىرىلغان ھەمدە مەھسۇلاتقا مۇجەسسەملىشىپ كەتكەن قوشۇمچە قىممەتنى پۈتۈنلەي بىر چەتكە قايرىپ قويغانىدۇق . ئەمدى دىققەت - ئېتىبارىمىزنى بۇ قىممەت ئۈستىگە قارىتايلى .

ناۋادا ھەر ھەپتىدە سەرپ قىلىنغان 100 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن يارىتىلغان % 100 قوشۇمچە قىممەت 100 فوند ستېرلىڭغا تەڭ دەپ قارىساق ، ئۇنداقتا ، بەش ھەپتىلىك ئوبوروت مەزگىلىدە سەرپ قىلىنغان 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن 500 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت ياراتقىلى بولىدۇ . دېمەك ، ئىش كۈنىنىڭ يېرىمى ئوشۇق ئەمگەكتىن تەركىب تاپىدۇ .

ئەگەر 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن 500 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت ياراتقىلى بولسا ، ئۇنداقتا ، 10 × 500 = 5000 فوند ستېرلىڭدىن 5000 فوند ستېرلىڭ



قوشۇمچە قىممەت ياراتقىلى بولىدۇ . لېكىن ، ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭ . بىز بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت ئومۇمىي سوممىسى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممەت سوممىسىنىڭ سېلىشتۇرمىسىنى يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى دەپ ئاتايمىز . دېمەك ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $\frac{5000}{500} = 1000\%$ كە تەڭ بولىدۇ . بۇ نىسبەتنى يەنىمۇ تەھلىل قىلىپ كۆرسەك ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن بىر ھەپتىلىك ئوبوروت مەزگىلىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئوبوروت قېتىم سانىغا (ئۇ بارلىق تۆراقسىز كاپىتالنىڭ ئوبوروت قېتىم سانى بىلەن بىردەك ) كۆپەيتكەنگە تەڭ ئىكەنلىكى بىزگە مەلۇم بولىدۇ .

ھازىرقى ئەھۋالدا ، بىر ئوبوروت مەزگىلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭغا ؛ بۇ ئوبوروت مەزگىلىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەتمۇ 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ . شۇڭا ، بىر ئوبوروت مەزگىلىدىكى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $\frac{500m}{500v} = 100\%$ كە تەڭ بولىدۇ . بۇ % 100 كە بىر يىلدىكى ئوبوروت قېتىم سانى ئوننى كۆپەيتسەك ، $\frac{5000m}{500v} = 1000\%$ بولىدۇ .

بۇ يەردە دېيىلگىنى يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى . بەلگىلەنگەن ئوبوروت مەزگىلىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارىغا كەلسەك ، ئۇنداقتا ، بۇ مىقدار بۇ مەزگىلدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى (بۇ يەردە 500 فوند ستېرلىڭغا

تەڭ ) قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىگە كۆپەيتكەنگە تەڭ بولىدۇ . بۇ يەردە $500 \times \frac{100}{100} = 500 \times 1 = 500$ فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . ئەگەر ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 1500 فوند ستېرلىڭ بولسا ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، قوشۇمچە قىممەت مىقدارى $1500 \times \frac{100}{100} = 1500$ فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ .

بىر يىلدا ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنىدىغان ، 5000 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغان ، دېمەك ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 1000% كە تەڭ بولغان 500 فوند ستېرلىڭلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى كاپىتال A دەپ ئاتايمىز .

ئەمدى ، 5000 فوند ستېرلىڭلىق باشقا بىر ئۆزگىرىشچان كاپىتال B پۈتۈن بىر يىلدا (بۇ يەردە 50 ھەپتىنى كۆرستىدۇ ) ئالدىن تۆلىنىدۇ ۋە يىلدا پەقەت بىر قېتىم ئوبوروت بولىدۇ ، دەپ پەرەز قىلايلى . يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ ، يىل ئاخىرىدا مەھسۇلات تەييار بولغان كۈنى مەھسۇلات ھەققى تۆلىنىدۇ . دېمەك ، مەھسۇلاتتىن ئايلىنىدىغان پۇل كاپىتالى ئايلانغان كۈندىن باشلاپ قايتىپ كېلىدۇ ، دەپ پەرەز قىلايلى . بۇ يەردە ، مۇئامىلە مەزگىلى 0 گە ، ئوبوروت مەزگىلى ئەمگەك مۇددىتىگە ، يەنى بىر يىلغا تەڭ بولىدۇ . يۇقىرىقى ئەھۋالغا ئوخشاش ، ھەر ھەپتىدە 100 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئەمگەك جەريانىدا بولىدۇ ، شۇڭا ، 50 ھەپتىدە 5 مىڭ فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئەمگەك جەريانىدا بولىدۇ . يەنە قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىمۇ 100% كە تەڭ ، دېمەك ، ئىش ۋاقتى ئۆزگەرمىگەندە ، ئۇنىڭ يېرىمى ئوشۇق ئەمگەكتىن تەركىب تاپقان دەپ پەرەز قىلساق ، ئەگەر بەش ھەپتىنى ئويلاشساق ، ئۇنداقتا ، سەرپ



قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭغا ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 100% كە تەڭ بولىدۇ . شۇڭا ، بەش ھەپتىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ . بۇ يەردە پەرەز قىلىنغان بويىچە ، ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغان ئەمگەك كۈچى مىقدارى ۋە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى كاپىتال A دا قانداق بولسا ، بۇ يەردىمۇ دەل شۇنداق بولىدۇ .

سەرپ قىلىنغان 100 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ھەر ھەپتىدە 100 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت ياراتسا ، ئۇنداقتا ، 50 ھەپتىدە سەرپ قىلىنغان كاپىتال $50 \times 100 = 5000$ فوند ستېرلىڭ يەنى 5000 فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ . ھەر يىلى يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى يۇقىرىقى ئەھۋالغا ئوخشاش 5000 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ ، لېكىن ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى پۈتۈنلەي ئوخشىمايدۇ . بۇ يەردە ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەتنى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا بۆلگەنگە تەڭ بولىدۇ : $\frac{5000m}{5000v} = 100\%$ ، لېكىن يۇقىرىدا ئېيتىلغان كاپىتال A ئۈچۈن بۇ نىسبەت 1000 % كە تەڭ بولىدۇ .

كاپىتال A بىلەن كاپىتال B دە ، بىز ھەر ھەپتىدە 100 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال سەرپ قىلساق ، قىممەتنىڭ ئېشىش نىسبىتى ياكى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئوخشاش 100 % كە تەڭ بولىدۇ ؛ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مىقدارىمۇ ئوخشاشلا 100 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ . ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنىڭ سانى ئوخشاش بولىدۇ ؛ ئېكسپىلاتاتسىيە مىقدارى ۋە

ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسمۇ ئوخشاش بولىدۇ؛ ئىش كۈنى ئوخشاش بولىدۇ ھەمدە ئوخشاش نىسبەتتە زۆرۈر ئەمگەك ۋە ئوشۇق ئەمگەك دەپ ئايرىلىدۇ . بىر يىل ئىچىدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال سوممىسى ئوخشاش 5000 فوند ستېرلىڭ بولۇپ، ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەكنى ئالغا سىلجىتىدۇ ھەمدە تەڭ سوممىلىق ئىككى كاپىتال ئىلگىرى سۈرگەن ئەمگەك كۈچىدىن تەڭ مىقداردىكى 5000 فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەتنى ئايرىپ چىقىدۇ . لېكىن، كاپىتال A بىلەن كاپىتال B نىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى پەرقى % 900 بولىدۇ .

بۇ ھادىسىلەردىن مۇقەررەر ھالدا قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىلگىرى سۈرگەن ئەمگەك كۈچى مىقدارىغا ۋە ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىگە باغلىق بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئوبوروت جەريانىدا پەيدا بولغان، چۈشەندۈرگىلى بولمايدىغان بەزى تەسىرلەرگە باغلىق بولغاندەك تەسىرات قالدۇرىدۇ . ئەمەلىيەتتىمۇ كىشىلەر بۇ ئەھۋالنى شۇنداق چۈشەندۈرۈپ كەلگەن ھەمدە 19 - ئەسىرنىڭ 20 - يىللىرىنىڭ بېشىدىن بۇيان، — گەرچە نوقۇل ھالدا بولمىسىمۇ، لېكىن تېخىمۇ مۇرەككەپ، تېخىمۇ يوشۇرۇن شەكىلدە (يىللىق پايدا نىسبىتى شەكلىدە) رىكاردوچىلارنىڭ ئىدىيىسىنى پۈتۈنلەي قالايمىقانلاشتۇرۇۋەتكەن .

بىز كۆرۈنۈشتىلا ئەمەس، بەلكى ئەمەلىيەتتىمۇ كاپىتال A بىلەن كاپىتال B نى تامامەن ئوخشاش شارائىتتا قويساقلا، بۇ ھادىسىدىكى غەلىتىلىك دەرھال يوقايدۇ . ئۆزگىرىشچان كاپىتال B كاپىتال A بىلەن ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە تەڭلا ئەمگەك كۈچىگە ھەق بېرىشكە سەرپ قىلىنغاندىلا، ئاندىن بۇ ئوخشاش شارائىت پەيدا بولىدۇ .



بۇ چاغدا 5000 فوند ستېرلىڭ كاپىتال B بەش ھەپتىدە سەرپ قىلىنىدۇ، ھەر ھەپتىدە 1000 فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىنىدىغان بولسا، پۈتۈن بىر يىلدا 50 مىڭ فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىنىدۇ . بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە بولغاندا، قوشۇمچە قىممەتمۇ 50000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ . ئوبوروت قىلىنغان كاپىتال 50000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولۇپ، ئۇنى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال = 5000 فوند ستېرلىڭغا بۆلگەندە، ئوبوروت قېتىم سانى = 10 چىقىدۇ . قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى = 100% = $\frac{5000m}{5000v}$ كە ئوبوروت قېتىم سانى = 10 نى كۆپەيتكەندە، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى چىقىدۇ، يەنى ئۇ 1000% = $\frac{10}{1}$ = $\frac{50000m}{5000v}$ كە تەڭ بولىدۇ . شۇڭا كاپىتال A بىلەن كاپىتال B نىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئوخشاش % 1000 بولىدۇ، لېكىن كاپىتال B نىڭ قوشۇمچە قىممەت مىقدارى 50 مىڭ فوند ستېرلىڭ، كاپىتال A نىڭ قوشۇمچە قىممەت مىقدارى 5000 فوند ستېرلىڭ بولۇپ، ھاسىل بولغان ئىككى قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنىڭ سېلىشتۇرمىسى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال A ۋە B نىڭ قىممەت سېلىشتۇرمىسىغا ئوخشاش ھەممىسى 10:1=5000:500 بولىدۇ . لېكىن كاپىتال B مۇ ئوخشاش ۋاقىت ئىچىدە كاپىتال A نىڭ ئۇن ھەسسىسىگە باراۋەر كېلىدىغان ئەمگەك كۈچىنى ئىلگىرى سۈرىدۇ .

ئەمگەك جەريانىدا ئەمەلىي ئىشلىتىلگەن كاپىتاللا قوشۇمچە قىممەت يارىتالايدۇ . قوشۇمچە قىممەتكە ئالاقىدار بارلىق قانۇنىيەتلەر، جۈملىدىن قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بېكىتىلگەندە، قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ئۆزگىرىشچان

كاپىتالنىڭ نىسپىي مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ دېگەن قانۇنىيەتلەرمۇ مۇشۇ خىل كاپىتالغىلا باب كېلىدۇ.[79]

ئەمگەك جەريانى ۋاقىت بىلەن ئۆلچىنىدۇ. ئىش ۋاقتى بېكىتىلگەندە (بۇ يەردە، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ پەرقىنى ئېنىق چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، كاپىتال A بىلەن كاپىتال B نىڭ بايلىق شارائىتى ئوخشاش دەپ پەرەز قىلايلى)، بىر ئەمگەك ھەپتىلىكى بەلگىلىك ساندىكى ئىش كۈنىدىن تەركىب تاپىدۇ ياكى بىر ئىش كۈنى 10 سائەتكە، بىر ھەپتە 6 ئىش كۈنىگە تەڭ بولسا، بىر ئەمگەك مۇددىتىنى، مەسىلەن، بەش ھەپتىلىك ئەمگەك مۇددىتىنى 300 سائەتلىك ئىش كۈنى دەپ قارىساق بولىدۇ. لېكىن، بۇ سانغا يەنە ھەر كۈنى ئوخشاش ئەمگەك جەريانىدا ياللاپ ئىشلەتكەن ئىشچىلارنىڭ سانىنى كۆپەيتىش كېرەك. ئەگەر ياللاپ ئىشلەتكەنلەرنىڭ سانى ئون بولسا، بىر ھەپتە $60 \times 10 = 600$ سائەتكە، بەش ھەپتىلىك ئەمگەك مەزگىلى $600 \times 5 = 3000$ سائەتكە تەڭ بولىدۇ. شۇڭا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ۋە ئىش كۈنىنىڭ ئۇزۇنلۇقى ئوخشاش بولغاندا، ئوخشاش ۋاقىتتا ئىلگىرى سۈرۈلگەن ئەمگەك كۈچى مىقدارى (تەڭ باھادىكى بىر ئەمگەك كۈچىگە ئەمگەك كۈچى سانىنى كۆپەيتىش يولى بىلە ھېسابلاپ چىقىلغان) تەڭ بولسا، ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارىمۇ تەڭ بولىدۇ.

بىز ئەمدى ئەسلىدىكى مىساللىرىمىزغا قايتىپ كېلەيلى. A ۋە B ئىككى سورۇندا، 100 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال پۈتۈن يىلنىڭ ھەر ھەپتىسىدە تەڭ مىقداردا ئىشلىتىلىدۇ. شۇڭا، ئەمگەك جەريانىدا فۇنكسىيىسىنى ھەقىقىي ئادا قىلىدىغان ھەم ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال تەڭ بولىدۇ، لېكىن، ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال تەڭ بولمايدۇ. كاپىتال A ئۈچۈن



ئېلىپ ئېيتقاندا، ھەر بەش ھەپتىدە 500 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلىنىپ، ھەر ھەپتىدە 100 فوند ستېرلىڭ ئىشلىتىلىدۇ. كاپىتال B ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، بىرىنچى بەش ھەپتىدە 5000 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلىنىدۇ، لېكىن، ھەر ھەپتىدە ئۇنىڭ 100 فوند ستېرلىڭى ئىشلىتىلىدۇ، شۇڭا، بەش ھەپتىدە ئاران 500 فوند ستېرلىڭ ئىشلىتىلىپ، ئۇ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ $\frac{1}{10}$ گە تەڭ كېلىدۇ. ئىككىنچى بەش ھەپتىدە، 4500 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلىنىدۇ، لېكىن پەقەت 500 فوند ستېرلىڭى ئىشلىتىلىدۇ. كېيىنمۇ مۇشۇ تەرىقىدە بولىدۇ. بەلگىلىك مەزگىلدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال شۇ مەزگىلدىكى ئەمگەك جەريانىغا تولدۇرۇلغان باسقۇچقا كىرگەندە ھەمدە ئەمگەك جەريانىدا فۇنكسىيىسىنى ئەمەلىي ئادا قىلىش داۋامىدىلا ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا، يەنى فۇنكسىيىسىنى ئەمەلىي ئادا قىلىدىغان ۋە رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ئالدىن تۆلەنگەن، كېيىنكى ۋاقىتتا ئىشلىتىلگەن بۇ ئارىلىقتا، بۇ قىسىم ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئەمگەك جەريانى ئۈچۈن يوق بولغانغا باراۋەر، شۇڭا، ئۇ قىممەت ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىگە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. مەسىلەن، 500 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال A شۇنداقتۇر. ئۇ بەش ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن، لېكىن، ھەر ھەپتىدە پەقەت 100 فوند ستېرلىڭلا ئەمگەك جەريانىغا قوشۇلىدۇ. بىرىنچى ھەپتىدە، ئۇنىڭ $\frac{1}{5}$ ى ئىشلىتىلىدۇ؛ $\frac{4}{5}$ ى ئالدىن تۆلەنگەن بولۇپ، ئىشلىتىلمىگەن بولسىمۇ، كېيىنكى تۆت ھەپتىلىك ئەمگەك جەريانى ئۈچۈن تەييارلاپ قويۇلۇشى لازىم، شۇڭا ئۇلار ئالدىن تۆلىنىشى كېرەك.

قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بېكىتىلگەندە، ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ نىسبىتىدە ئۆزگىرىش بولىدىغان ئەھۋال، ئۇلار بەلگىلىك مەزگىلدە (مەسىلەن، بىر ھەپتىدە، بەش ھەپتىدە) ئەمەلىي ئىشلىتىلىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارىدا ئۆزگىرىش پەيدا قىلغاندىلا، ئاندىن قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ئەمەلىي ئىشلىتىلگەندە، ئەمەلىي ئىشلىتىلگەن ۋاقىتتا، ئاندىن ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ؛ ئىشلىتىلمەي ئالدىن تۆلەنگەندە، زاپاس تۇرغان ۋاقىتتا، ئۆزگىرىشچان كاپىتاللىق رولىنى ئوينىمايدۇ. لېكىن، ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ نىسبىتىدە بولىدىغان بارلىق ئۆزگىرىش، ئومۇمەن ئالغاندا، ئوبوروت مەزگىلىدىكى پەرق (ياكى ئۇنى ئەمگەك مەزگىلىدىكى پەرق بەلگىلەيدۇ، ياكى ئوبوروت مەزگىلىدىكى پەرق بەلگىلەيدۇ، ياكى ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بەلگىلەيدۇ) دىن ئىبارەت. قوشۇمچە قىممەت يارىتىش قانۇنىيىتى مۇنداق بولىدۇ: قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى تەڭ بولغاندا، فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان تەڭ مىقدارلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتال تەڭ مىقدارلىق قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ. شۇڭا، كاپىتال A بىلەن كاپىتال B ئوخشاش مەزگىلدە، تەڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىدە تەڭ مىقداردىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن پايدىلىنىدۇ، ئۇلار چوقۇم ئوخشاش مەزگىل ئىچىدە تەڭ مىقداردىكى قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ، بەلگىلىك مەزگىلدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئوخشاش مەزگىلدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال نىسبىتىنىڭ ئوخشاشماسلىقى بىلەن، ھەم



يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال (ئىشلىتىلمىگەن ۋە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال) نىسبىتىنىڭ ئوخشاشماسلىقى بىلەن كارى بولمايدۇ. بۇنداق نىسبەتنىڭ ئوخشاشماسلىقى ئالدىدا شەرھلەنگەن قوشۇمچە قىممەت يارىتىشقا ئالاقىدار قانۇنىيەتلەرگە زىت كەلمەستىن، بەلكى بۇ قانۇنىيەتلەرنى ئىسپاتلايدۇ ھەمدە ئۇلارنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسىدۇر.

كاپىتال B نىڭ بىرىنچى بەش ھەپتىلىك ئىشلەپچىقىرىش باسقۇچىنى كۆزىتىپ باقايلى. بەشىنچى ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا، 500 فوند ستېرلىڭ ئىشلىتىلدى ھەم سەرپ قىلىندى دېسەك، مەھسۇلات قىممىتى 1000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ، شۇڭا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $\frac{500m}{500v}=100\%$ كە تەڭ بولۇپ، كاپىتال A نىڭكى بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشاش. كاپىتال A نىڭ قوشۇمچە قىممىتى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەن تەڭ يارىتىلىدۇ، لېكىن كاپىتال B نىڭ قوشۇمچە قىممىتى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەن تەڭ يارىتىلمايدۇ، بۇ ئىشنىڭ بۇ يەردىكى مەسىلە بىلەن ئالاقىسى يوق، چۈنكى بۇ يەردىكى مەسىلە قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىش مەزگىلىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن بولغان نىسبىتى مەسىلىسىدۇر. لېكىن، ئەگەر بىز كاپىتال B نىڭ قوشۇمچە قىممىتى بىلەن 5000 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ بۇ قوشۇمچە قىممەتنى يارىتىش داۋامىدا ئىشلىتىلگەن، سەرپ قىلىنغان قىسمى بىلەن بولغان نىسبىتىنى ھېسابلىماي، بەلكى ئۇنىڭ پۈتكۈل ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەن بولغان نىسبىتىنى ھېسابلىساق، ئۇ

چاغدا ، $10\% = \frac{1}{10} = \frac{500m}{5000v}$ بولىدۇ . شۇڭا ، كاپىتال B ئۈچۈن 10 % ، كاپىتال A ئۈچۈن 100 % بولۇپ ، ئالدىنقىسىنىڭ ئون ھەسسىسىگە تەڭ كېلىدۇ . بۇ يەردە ، ئەگەر بۇ توغرىدا گەپ بولۇپ ، تەڭ مىقداردىكى كاپىتال تەڭ مىقداردىكى ئەمگەكنى ئىلگىرى سۈرىدۇ ، ئەمگەك يەنە ئوخشاش نىسبەتتە ھەقلىق ئەمگەك ۋە ھەقسىز ئەمگەك دەپ ئايرىلىدۇ ، ھالبۇكى بۇ تەڭ مىقداردىكى كاپىتالنىڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىدە مۇشۇنداق پەرق بولىدۇ ، بۇ قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغان قانۇنىيەتكە زىت كېلىدۇ دېيىلسە ، ئۇنداقتا ئۇنىڭغا ئوڭايلا جاۋاب بەرگىلى بولىدۇ . يەنى ئەمەلىي نىسبەتكە قاراپلا مۇنداق نەتىجە چىقىرىشقا بولىدۇ : A دا ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئىپادىلەنگەن ، يەنى 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بەش ھەپتىدە ياراتقان قوشۇمچە قىممەتنىڭ 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن بولغان نىسبىتى ئىپادىلەنگەن ؛ B دا ئۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ ، قوللىنىلغان ھېسابلاش ئۇسۇلى ھەم قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ھەم ئۇنىڭغا مۇناسىپ بولغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىگە دائىر بەلگىلىمىلەر بىلەن مۇناسىۋەتسىز ، چۈنكى ، 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئارقىلىق يارىتىلغان 500 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت شۇ قوشۇمچە قىممەتنى يارىتىشتا ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئاساسەن ھېسابلاپ چىقىلماستىن ، بەلكى 5000 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتالغا ئاساسەن ھېسابلاپ چىقىلغان ، 5000 فوند ستېرلىڭنىڭ $\frac{9}{10}$ ى ، يەنى 4500 فوند ستېرلىڭى 500 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت يارىتىش بىلەن پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز ، ئەكسىچە ، پەقەت كېيىنكى 45



ھەپتە ئىچىدە ئۆز فۇنكسىيىسىنى پەيدىنپەي ئادا قىلىدۇ ، شۇڭا ، ئۇ بىز بۇ يەردە كۆزىتىۋاتقان بىرىنچى بەش ھەپتىدىكى ئىشلەپچىقىرىشتا قىلچە مەۋجۇت ئەمەس . دېمەك ، بۇ سورۇندا ، كاپىتال A بىلەن كاپىتال B نىڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىدە پەرق بولۇش مەسىلىسى مەۋجۇت ئەمەس .

ئەمدى ، كاپىتال B بىلەن كاپىتال A نىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرەيلى . كاپىتال B دا $100\% = \frac{5000m}{5000v}$ ؛ كاپىتال A دا $1000\% = \frac{5000m}{500v}$ بولىدۇ . ئىككىسىنىڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئىلگىرى قانداق بولسا ، ھازىرمۇ شۇنداق بولىدۇ . ئەسلىدە :

$$\frac{\text{كاپىتال B نىڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى}}{\text{كاپىتال A نىڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى}} = \frac{10\%}{100\%}$$

ئىدى ، ھازىر بولسا :

$$\frac{\text{كاپىتال B نىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى}}{\text{كاپىتال A نىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى}} = \frac{100\%}{1000\%}$$

بولۇپ ، $\frac{100\%}{1000\%} = \frac{10\%}{100\%}$ بولدى ، شۇڭا ، ئىككىسىنىڭ نىسبىتى ئىلگىرى قانداق بولسا ، ھازىرمۇ شۇنداق .

بىراق ، ھازىر مەسىلە ئۇنىڭ تەتۈرىسىچە بولدى . كاپىتال B نىڭ يىللىق نىسبىتى $100\% = \frac{5000m}{5000v}$ بولۇپ ، بىزگە مەلۇم بولغان قوشۇمچە قىممەت يارىتىشقا ئالاقىدار ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىپ كېلىدىغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى قانۇنىيەتلىرىگە باب

كەلمەيدىغان يېرى يوق ، تاشقى كۆرۈنۈشىدىمۇ باب كەلمەيدىغان يېرى يوق . بىر يىلدا ئالدىن تۆلەنگەن ھەمدە ئۇنۇملۇك ئىستېمال قىلىنغان 5000v بولسا 5000m نى ياراتتى . دېمەك ، قوشۇمچە قىممەت يۇقىرىدا ئېيتىلغان كەسىر سان $\frac{5000m}{500v}=100\%$ بىلەن ئىپادىلىنىدۇ . يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىلەن ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىردەك . شۇڭا ، بۇ قېتىم ئالدىنقىسىغا ئوخشمايدۇ ، كاپىتال B ئەمەس ، كاپىتال A نى مىسال بىلەن چۈشەندۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ .

A نىڭ سورۇنىدا ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى $\frac{5000m}{500v}=1000\%$ . B نىڭ سورۇنىدا ، 500 m دىن ئىبارەت بەش ھەپتىلىك مەھسۇلات 5000 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بويىچە ھېسابلىنىپ ، 5000 فوند ستېرلىڭ ئىچىدە $\frac{9}{10}$ ى ئۇنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلمەيدۇ ؛ A نىڭ سورۇنىدا ، 500v 5000m بويىچە ھېسابلىنىدۇ ، بۇ 500v پەقەت ئىشلەپچىقىرىشقا ئەمەلىي ئىشلىتىلگەن 5000m ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ $\frac{1}{10}$ قىسمىدۇر ، چۈنكى ، 5000m بەش ھەپتە ئىچىدە ئىستېمال قىلىنغان 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مەھسۇلى بولماستىن ، بەلكى 50 ھەپتىدە ئۇنۇملۇك ئىستېمال قىلىنغان 5000 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مەھسۇلىدۇر . B نىڭ سورۇنىدا ، بەش ھەپتىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت 50 ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بويىچە ھېسابلىنىدۇ ، بۇ كاپىتال بەش ھەپتىدە ئىستېمال قىلىنغان كاپىتالنىڭ ئون ھەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ . A نىڭ



سورۇنىدا ، 50 ھەپتىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت بەش ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بويىچە ھېسابلىنىدۇ ، شۇڭا ، بۇ كاپىتال 50 ھەپتىدە ئىستېمال قىلىنغان كاپىتالنىڭ $\frac{1}{10}$ قىسمىغا توغرا كېلىدۇ .

500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال A ئەزەلدىن بەش ھەپتىدىن ئارتۇق ئالدىن تۆلەنمەيدۇ ، 5 - ھەپتىنىڭ ئاخىرى قايتۇرۇۋېلىنىدۇ ، بىر يىل ئىچىدە ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنىدۇ ۋە شۇ جەريان ئون قېتىم يېڭىلىنىدۇ . بۇنىڭدىن مۇنداق ئىككى يەكۈن چىقىدۇ :

**بىرىنچى،** ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال A پەقەت ھەر ھەپتىدە ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلگەن ئاشۇ قىسىم كاپىتالنىڭ بەش ھەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ . ئەكسىچە ، كاپىتال B 50 ھەپتىدە بىر قېتىم ئوبوروت قىلىنىدۇ ، شۇڭا ، ئۇ 50 ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدۇ ، ئۇ ھەر ھەپتىدە ئۈزلۈكسىز ئىشلىتىلىدىغان ئاشۇ قىسىم كاپىتالنىڭ 50 ھەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ . دېمەك ، ئوبوروت بىر يىللىق ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەن بەلگىلىك ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە ، مەسىلەن ، بىر ھەپتىدە ئىشلەپچىقىرىشقا ئۈزلۈكسىز ئىشلىتىلىدىغان كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ . شۇڭا ، B نىڭ سورۇنىدا ، بەش ھەپتىلىك قوشۇمچە قىممەت بەش ھەپتە ئىچىدە ئىشلىتىلگەن كاپىتال بويىچە ھېسابلانماستىن ، بەلكى 50 ھەپتە ئىچىدە ئىشلىتىلىدىغان ، ئالدىنقىسىنىڭ ئون ھەسسىسىگە توغرا كېلىدىغان كاپىتال بويىچە ھېسابلىنىدۇ .

**ئىككىنچى،** كاپىتال A نىڭ بەش ھەپتىلىك ئوبوروت مەزگىلى پەقەت بىر يىلنىڭ $\frac{1}{10}$ قىسمىغا توغرا كېلىدۇ ، شۇڭا ،

بىر يىل ئىچىدە مۇشۇنداق ئوبوروت مەزگىلىدىن ئونى بولىدۇ، بۇ مەزگىلدە، 500 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال A ئۈزلۈكسىز هالدا تەكرار ئىشلىتىلىدۇ. بۇ سورۇندا ئىشلىتىلگەن كاپىتال بەش هەپتە ئۇچۇن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنى بىر يىللىق ئوبوروت مەزگىلىدىكى سانغا كۆپەيتكەن بىلەن باراۋەر بولىدۇ. بىر يىل ئىچىدە ئىشلىتىلگەن كاپىتال 5000 = 10 × 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ. بىر يىل ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال $500 = \frac{5000}{10}$ فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، 500 فوند ستېرلىڭلىق ئۈزلۈكسىز هالدا تەكرار ئىشلىتىلگەن بولسىمۇ، لېكىن، هەرقانداق بەش هەپتىگە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال يەنىلا شۇ 500 فوند ستېرلىڭدۇر. يەنە بىر تەرەپتىن، كاپىتال B ئۇچۇن ئېلىپ ئېيتقاندا، بەش هەپتە ئىچىدە شۇ 500 فوند ستېرلىڭلا ئىشلىتىلىدۇ ۋە ئالدىن تۆلىنىدۇ. لېكىن، بۇ يەردە ئوبوروت مەزگىلى 50 هەپتە بولغانلىقتىن، بىر يىل ئىچىدە ئىشلىتىلگەن كاپىتال بەش هەپتىگە ئەمەس، بەلكى 50 هەپتىگە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالغا باراۋەر بولىدۇ. لېكىن، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بېكىتىلگەندە، هەر يىلى يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىر يىل ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال تەرىپىدىن بەلگىلەنمەي، بەلكى بىر يىل ئىچىدە ئىشلىتىلگەن كاپىتال تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. شۇڭا، هەر يىلى بىر قېتىم ئوبوروت قىلىنغان 5000 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتالنىڭ قوشۇمچە قىممەت مىقدارى يىلدا ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنغان 500 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتالنىڭ قوشۇمچە قىممەت مىقدارىدىن ئېشىپ كەتمەيدۇ. بۇنداق بولۇشتىكى سەۋەب، هەر يىلى بىر قېتىم ئوبوروت قىلىنىدىغان كاپىتال هەر يىلى ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنىدىغان كاپىتالنىڭ



ئون هەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ.

بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال — هەمدە بۇ بىر قىسىم كاپىتالغا باراۋەر كېلىدىغان يىللىق مەهسۇلات قىسمى ياكى يىللىق چىقىم قىسمى — بىر يىل ئىچىدە ئەمەلىي ئىشلىتىلگەن، ئۈنۈملۈك ئىستېمال قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولۇپ هېسابلىنىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنداق يەكۈن كېلىپ چىقىدۇكى، ئەگەر بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال A بىلەن بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال B ئوخشاش كۆپ بولسا هەمدە قىممىتى ئوخشاش ئاشىدىغان شارائىتتا ئىشلىتىلسە، دېمەك، ئىككىسىنىڭ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى تەڭ بولسا، ئۇنداقتا، ئىككىسىنىڭ هەر يىلى يارىتىدىغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارىمۇ مۇقەررەر هالدا تەڭ بولىدۇ؛ دېمەك، ئىشلىتىلگەن كاپىتالنىڭ مىقدارى تەڭ بولغانلىقتىن، يىل بويىچە هېسابلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىمۇ مۇقەررەر هالدا تەڭ بولىدۇ. چۈنكى قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى / بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال

بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ياكى يىغىنچاقلاپ ئېيتقاندا، ئوبوروت قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ نىسپىي مىقدارى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۇلار بىر يىل ئىچىدە ياراتقان قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبىتى هەممىشە شۇ كاپىتاللار ئوتتۇرىچە ئەمگەك مەزگىلىدە (مەسىلەن، ئوتتۇرا هېساب بىلەن هەر هەپتە ياكى هەر كۈنى) تەمىنلىگەن قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ.

يۇقىرىقى بايانلار قوشۇمچە قىممەت يارىتىش قانۇنىيىتى ۋە

قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى بەلگىلەيدىغان قانۇنىيەتلەرگە ئاساسەن چىقىرىلغان بىردىنبىر يەكۈندۇر .

بىز ئەمدى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن هالدا

$$\frac{\text{بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان كاپىتال}}{\text{ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال}}$$

(يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك ، بۇ يەردىكىسى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىلا كۆرسىتىدۇ )دىن ئىبارەت بۇ نىسبەتنىڭ نېمىنى ئىپادىلەيدىغانلىقىنى كۆرۈپ باقايلى . بۇ كەسىر سان بىر يىل ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئوبوروت قېتىم سانىنى كۆرسىتىدۇ .

كاپىتال A ئۈچۈن ئېيتقاندا :

$$\frac{\text{بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان 5000 فوند سېترلىڭ كاپىتال}}{\text{ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال}} ;$$

كاپىتال B ئۈچۈن ئېيتقاندا :

$$\frac{\text{بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان 5000 فوند ستېرلىڭ كاپىتال}}{\text{ئالدىن تۆلەنگەن 5000 فوند ستېرلىڭ كاپىتال}} .$$

بۇ هەر ئىككى نىسبەتتە ، سۈرەت ئوبوروت قېتىم **سانىغا** كۆپەيتىلگەن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنى ئىپادىلەيدۇ ، A ئۈچۈن $10 \times 500$ ؛ B ئۈچۈن $1 \times 5000$ بولىدۇ ياكى يىل بويىچە هېسابلىنىدىغان ئوبوروت ۋاقتىنىڭ تەتۈر سانىغا كۆپەيتىلگەن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنى ئىپادىلەيدۇ . A ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئوبوروت ۋاقتى $\frac{1}{10}$ يىل بولسا ، ئۇنىڭ تەتۈر سانى $\frac{10}{1}$ بولىدۇ ، شۇڭا $5000 = \frac{10}{1} \times 500$ بولىدۇ . B ئۈچۈن ئېيتقاندا ، $5000 = \frac{1}{1} \times 5000$ بولىدۇ . مەخرەج ئوبوروت



قېتىم **سانىنىڭ** تەتۈر سانىغا كۆپەيتىلگەن ئوبوروت قىلىنغان كاپىتالنى ئىپادىلەيدۇ . A ئۈچۈن ئېيتقاندا ، $\frac{1}{10} \times 5000$ بولىدۇ ؛ B ئۈچۈن ئېيتقاندا $\frac{1}{1} \times 5000$ بولىدۇ .

بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان بۇ ئىككى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىلگىرى سۈرگەن ئەمگەك مىقدارى (هەقلىق ئەمگەك بىلەن هەقسىز ئەمگەكنىڭ يىغىندىسى ) بۇ يەردە باراۋەر بولىدۇ ، چۈنكى ئوبوروت قىلىنغان كاپىتالنىڭ ئۆزى تەڭ ، قىممىتىنىڭ ئېشىش نىسبىتىمۇ ئۆزئارا تەڭ .

بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ نىسبىتى مۇنۇلارنى ئىپادىلەيدۇ : 1 . ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەن بەلگىلىك ئەمگەك مەزگىلىدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ نىسبىتى . كاپىتال A دىكىگە ئوخشاش ، ئوبوروت قېتىم سانى 10 غا ، هەر يىلى 50 هەپتە بولۇپ ، ئوبوروت ۋاقتى بەش هەپتىگە تەڭ ، دەپ پەرەز قىلساق ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال مۇشۇ بەش هەپتىگە ئالدىن تۆلىنىشى كېرەك ؛ دېمەك ، بەش هەپتىگە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىر هەپتە ئىچىدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بەش هەسسىسىگە تەڭ بولۇشى كېرەك . يەنى ، بىر هەپتە ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ (500 فوند ستېرلىڭ ) پەقەت $\frac{1}{5}$ قىسمىلا ئىشلىتىلىشى كېرەك . لېكىن كاپىتال B ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئوبوروت سانى $\frac{1}{1}$ گە تەڭ بولىدۇ ، ئوبوروت ۋاقتى بىر يىل 50 هەپتىگە تەڭ بولىدۇ ، شۇڭا ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەن هەر هەپتىدە ئىشلىتىلگەن كاپىتالنىڭ نىسبىتى 1 : 50 بولىدۇ .

ئەگەر كاپىتال B بىلەن كاپىتال A ئوخشاش نىسبەتتە بولسا ، B دە ھەر ھەپتىسىگە 100 فوند ستېرلىڭ ئەمەس ، بەلكى 1000 فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىنىپ تۇرۇشى كېرەك . 2 . بۇنىڭدىن شۇنداق خۇلاسە چىقىدۇكى ، كاپىتال B كاپىتال A غا قارىغاندا ئون ھەسسە ئارتۇق (5000 فوند ستېرلىڭ ) كاپىتال ئىشلەتكەندە ، ئاندىن تەڭ مىقداردىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئىلگىرى سۈرەلەيدۇ ، دېمەك ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى بېكىتكەندە ، تەڭ مىقداردىكى ئەمگەكنى (ھەقلىق ۋە ھەقسىز ئەمگەك ) ئىلگىرى سۈرۈپ ، بىر يىل ئىچىدە تەڭ مىقداردىكى قوشۇمچە قىممەت يارىتالايدۇ . ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بەلگىلىك مەزگىلدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئوخشاش مەزگىلدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ نىسبىتىنىلا ئىپادىلەپ بېرىدۇ ؛ باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، مۇشۇ مەزگىلدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىلگىرى سۈرگەن ھەقسىز ئەمگەك مىقدارىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ . بۇ ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن ، لېكىن تېخى ئىشلىتىلمىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق ، شۇڭا ، بەلگىلىك مەزگىل ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىسمى بىلەن ئوخشاش مەزگىلدە ئىشلىتىلگەن كاپىتال قىسمىنىڭ نىسبىتى (بۇ نىسبەت ئوخشاش بولمىغان كاپىتال ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا قاراپ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ ۋە سەل پەرقلىنىدۇ ) بىلەنمۇ ھېچقانداق ئالاقىسى يوق .

يۇقىرىقى بايانلاردىن ئۆز نۆۋىتىدە شۇنداق خۇلاسە كېلىپ چىقىدۇكى ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى پەقەت مۇشۇنداق سورۇندىلا ، ئەمەلىي بولغان ئەمگەكنىڭ ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىنى ئىپادىلەيدىغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىلەن



بىردەك بولىدۇ . يەنى ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال يىلدا پەقەت بىر قېتىملا ئوبوروت قىلىنىدۇ ، شۇڭا ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىر يىلدا ئوبوروت قىلىنغان كاپىتال بىلەن تەڭ بولىدۇ ، بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىلەن بىر يىل ئىچىدە بۇ قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى يارىتىشقا ئىشلىتىلگەن كاپىتالنىڭ نىسبىتى بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىلەن بىر يىل ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ نىسبىتى بىلەن بىردەك بولۇپ ، ئۆزئارا ماس كېلىدۇ .

A . يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى / ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال غا تەڭ . لېكىن ، بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى قىممەت يارىتىشقا ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا كۆپەيتكەنگە تەڭ . يىللىق قوشۇمچە قىممەت مىقدارى يارىتىشقا ئىشلىتىلگەن كاپىتال ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنى ئۇنىڭ ئوبوروت قېتىم سانىغا كۆپەيتكەنگە تەڭ . بىز ئوبوروت قېتىم سانىنى n دەپ ئاتىساق ، فورما A مۇنداق ئۆزگىرىدۇ :

B . يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى × ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال × n / ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال

غا تەڭ . مەسىلەن ، كاپىتال B نىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى = $\frac{100\% \times 5000 \times 1}{5000}$ ياكى 100 % بولىدۇ . n = 1 بولغاندىلا ، يەنى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال يىلىغا بىرلا قېتىم ئوبوروت قىلىنىپ ، بىر يىل ئىچىدە

ئىشلىتىلگەن ياكى ئوبوروت قىلىنغان كاپىتال بىلەن تەڭ بولغاندىلا، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئاندىن ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بىلەن تەڭ بولىدۇ.

بىز يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى $M'$ بىلەن، ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى $m'$ بىلەن، ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى $v$ بىلەن، ئوبوروت قېتىم سانىنى $n$ بىلەن ئىپادىلىسەك، ئۇ چاغدا $M' = \frac{m'vn}{v} = m'n$ بولىدۇ؛ دېمەك $M' = m'n$ بولىدۇ، $n = 1$ بولغاندا، $M' = m'$ بولىدۇ، يەنى $M' = m' \times 1 = m'$ بولىدۇ.

ئىككىنچىدىن، مۇنداق خۇلاسە چىقىدۇ: يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ھەمىشە $m'n$ گە تەڭ بولىدۇ، يەنى بىر ئوبوروت مەزگىلىدە سەرپ قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ شۇ ئوبوروت مەزگىلىدە ياراتقان قوشۇمچە قىممىتىنىڭ ئەمەلىي نىسبىتىگە شۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بىر يىل ئىچىدىكى ئوبوروت قېتىم سانىنى ياكى (ئىككىسى بىر ئىش) ئۇنىڭ يىلنى بىرلىك قىلىپ ھېسابلاپ چىقىلغان ئوبوروت ۋاقتىنىڭ تەتۈر سانىنى كۆپەيتكەنگە تەڭ بولىدۇ (ئۆزگىرىشچان كاپىتال يىلدا ئون قېتىم ئوبوروت بولدى دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنىڭ ئوبوروت ۋاقتى $\frac{1}{10}$ يىلغا تەڭ بولىدۇ، ئوبوروت ۋاقتىنىڭ تەتۈر سانى $10 = \frac{10}{1}$ غا تەڭ بولىدۇ).

ئۈچىنچىدىن، مۇنداق خۇلاسە چىقىدۇ: $n = 1$ بولسا، $M' = m'$ بولىدۇ. $n$ 1 دىن چوڭ بولغاندا، دېمەك، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال يىلدا بىر قېتىمدىن ئارتۇق ئوبوروت قىلىنغان بولسا ياكى ئوبوروت قىلىنغان كاپىتال ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالدىن كۆپ بولسا، $M'$، $m'$ دىن چوڭ بولىدۇ.

ئاخىرىدا، $n$ 1 دىن كىچىك بولسا، يەنى بىر يىل ئىچىدە ئوبوروت قىلىنغان كاپىتال ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ پەقەت بىر قىسمىنىلا تەشكىل قىلسا، دېمەك، ئوبوروت مەزگىلى بىر يىلدىن ئېشىپ كەتسە، $M'$، $m'$ دىن كىچىك بولىدۇ.

بىز ئاخىرقى ئەھۋالنى كۆزىتىپ باقايلى.

بىز ئالدىنقى مىسالدىكى بارلىق ئالدىنقى شەرتلەرنى ساقلاپ قالىمىز، پەقەت ئوبوروت مەزگىلى 55 ھەپتىگە ئۇزاردى دەپ پەرەز قىلايلى. ئۇنداق بولسا، ئەمگەك جەريانىنىڭ ھەر ھەپتىسىگە 100 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال كېتىدۇ، شۇڭا، بىر ئوبوروت دەۋرى ئۈچۈن 5500 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ ۋە ھەر ھەپتىدە $100m$ ئىشلەپچىقىرىدۇ؛ دېمەك، $m'$ ئاۋۋالقىدەك 100% بولىدۇ. ئوبوروت قېتىم سانى $n$ بۇ يەردە $\frac{50}{55} = \frac{10}{11}$ گە تەڭ بولىدۇ، چۈنكى ئوبوروت ۋاقتى $1 + \frac{1}{10}$ يىل (بىر يىلنى 50 ھەپتە پەرەز قىلغاندا) $\frac{11}{10}$ يىلغا تەڭ بولىدۇ.

$$M' = \frac{100\% \times 5500 \times \frac{10}{11}}{5500} = 100 \times \frac{10}{11} = \frac{1000}{11} = 90\frac{10}{11}\%$$

دېمەك 100% تىن ئاز بولىدۇ. ئەمەلىيەتتە، ئەگەر يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 100% بولسا، ئۇنداقتا $5500v$ بىر يىل ئىچىدە $5500m$ ئىشلەپچىقىرىشى كېرەك، بۇنىڭ ئۈچۈن $\frac{11}{10}$ يىل ۋاقىت كېتىدۇ. $5500v$ بىر يىل ئىچىدە پەقەت $5500m$ ئىشلەپچىقىرىدۇ؛ دېمەك، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى

$\frac{5000m}{5500v} = \frac{10}{11} = 90\frac{10}{11}\%$ كە تەڭ بولىدۇ .

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ياكى بىر يىل ئىچىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت بىلەن بارلىق **ئالدىن تۆلەنگەن** ئۆزگىرىشچان كاپىتال (بىر يىل ئىچىدە **ئوبوروت** بولغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئوخشىمايدۇ )نىڭ سېلىشتۇرمىسى ھەرگىزمۇ نوقۇل سۇبيېكتىپ جەھەتتىكى سېلىشتۇرما ئەمەس ، بۇ خىل سېلىشتۇرما كاپىتالنىڭ رېئال ھەرىكىتىدىن كېلىپ چىققان . كاپىتال A غا ئىگىدارلىق قىلغۇچىلار ئۈچۈن ئېيتقاندا ، يىل ئاخىرىدا ئۇلار ئالدىن تۆلىگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى قايتۇرۇۋالىدۇ ، ئۇنىڭدىن باشقا ، ئۇلار يەنە 5000 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشىدۇ . ئۇلار ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالنىڭ مىقدارى بىر يىل ئىچىدە ئىشلەتكەن كاپىتال مىقدارى بىلەن ئىپادىلەنمەستىن ، بەلكى قەرەللىك ھالدا قولىغا قايتىپ كەلگەن كاپىتال مىقدارى بىلەن ئىپادىلىنىدۇ . مەيلى يىل ئاخىرىدا كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى قىلىنسۇن ، بىر قىسمى تاۋار كاپىتالى ياكى پۇل كاپىتالى قىلىنسۇن ، قايسى نىسبەت بىلەن بۇ قىسىملارغا بۆلۈنسۇن ، بۇلارنىڭ ھازىرقى مەسىلە بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق . كاپىتال B گە ئىگىدارلىق قىلغۇچىلار ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇلار ئالدىن تۆلىگەن 5000 فوند ستېرلىڭنى قايتۇرۇۋالىدۇ ھەمدە 5000 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشىدۇ . كاپىتال C غا (يەنى ئەڭ ئاخىرى كۆزەتكەن 5500 فوند ستېرلىڭ ) ئىگىدارلىق قىلغۇچىلار ئۈچۈن ئېيتقاندا ، بىر يىل ئىچىدە 5000 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ (5000 فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىنسا ، قوشۇمچە قىممەت



نىسبىتى % 100 بولىدۇ ) ، لېكىن ، ئۇلار ئالدىن تۆلىگەن كاپىتال يىل ئاخىرىدا قايتىپ كەلمەيدۇ ، ياراتقان قوشۇمچە قىممىتىمۇ يىل ئاخىرىدا قايتىپ كەلمەيدۇ .

$M' = m'n$ شۇنى ئىپادىلەپ بېرىدۇكى ، بىر ئوبوروت مەزگىلىدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا باب كېلىدىغان قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ، يەنى

(بىر ئوبوروت مەزگىلىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى) / (بىر ئوبوروت مەزگىلىدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال) غا

ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئوبوروت مەزگىلىدىكى ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدىكى سانىنى ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئايلىنىش مەزگىلىدىكى يېڭىلانغان سانىنى كۆپەيتىش كېرەك .

بىز ئاۋۋال 1 - كىتابنىڭ 4 - بابىدا (پۇلنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى ) ، كېيىن 1 - كىتابنىڭ 21 - بابىدا (ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ) ، كاپىتال قىممىتى خەجلەپ تۈگىتىلمەستىن ، بەلكى ھەمىشە ئالدىن تۆلىنىدىغانلىقى ، چۈنكى بۇنداق قىممەت ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلارغا ئايلانغاندىن كېيىن ، ئاندىن ئەسلىي ئورنىغا قايتىپ كېلىدىغانلىقى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى بىلەن كۆپىيىدىغانلىقى ئۈستىدە توختالغانىدۇق . بۇ كاپىتال قىممىتىنىڭ ئالدىن تۆلىنىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ . ئۇنىڭ باشلىنىش ۋاقتىدىن تارتىپ قايتىپ كەلگۈچە بولغان ئارىلىقتىكى بۇ ۋاقىت ئۇنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن ۋاقتىدۇر . كاپىتال قىممىتى باشتىن كەچۈرگەن ، ئالدىن تۆلەنگەندىن تارتىپ قايتىپ كەلگەن ۋاقىت بويىچە ھېسابلانغان پۈتكۈل دەۋر كاپىتال قىممىتىنىڭ ئوبوروتىنى شەكىللەندۈرىدۇ ، بۇ ئوبوروت باشتىن كەچۈرگەن ۋاقىت بىر ئوبوروت مەزگىلى بولۇپ شەكىللىنىدۇ . ئەگەر بۇ مەزگىل تاماملانسا ، ئايلىنىش

ئاخىرلاشسا ، ئۇنداقتا ئوخشاش بىر كاپىتال قىممىتى ئوخشاش ئايلىنىشنى يېڭىۋاشتىن باشلايدۇ ، قىممىتىنى قايتىدىن ئاشۇرىدۇ ، يەنى قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ . ئەگەر ئۆزگىرىشچان كاپىتال A غا ئوخشاش بىر يىل ئىچىدە ئون قېتىم ئوبوروت بولسا ، ئۇنداقتا ئوخشاش بىر ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ بىر يىلدا ياراتقان قوشۇمچە قىممىتى بىر ئوبوروت مەزگىلىگە باراۋەر كېلىدىغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنىڭ ئون ھەسسىسىگە توغرا كېلىدۇ .

بىز بۇنداق ئالدىن تۆلەشنىڭ خاراكتېرىنى كاپىتالىستىك جەمئىيەت نۇقتىسىدىن چۈشەندۈرۈشىمىز كېرەك .

بىر يىلدا ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنىغان كاپىتال A بىر يىل ئىچىدە ئون قېتىم ئالدىن تۆلىنىدۇ . ئۇ ھەربىر يېڭى ئوبوروت مەزگىلىدە يېڭىدىن ئالدىن تۆلىنىدۇ . لېكىن ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، كاپىتال A بىر يىل ئىچىدە ھېچقاچان ئاشۇ 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالدىن ئۇشۇق كاپىتالنى ئالدىن تۆلىمەيدۇ ، بىز كۆزەتكەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ، كاپىتال A ئەمەلىيەتتە پەقەت ئاشۇ 500 فوند ستېرلىڭنىلا ئىدارە قىلىپ تۇرىدۇ . 500 فوند ستېرلىڭ بىر ئايلىنىپ بولغان ھامان ، كاپىتال A بۇ ئارقىلىق ئوخشاش ئايلىنىشنى يېڭىدىن باشلايدۇ ، دېمەك ، بۇ كاپىتال ئۆزىنىڭ خاراكتېرى بويىچە كاپىتاللىق ئالاھىدىلىكىنى ساقلاش ئۈچۈن ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ، كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئۈزلۈكسىز ئادا قىلغانغا ئوخشاش ئىش . ئۇ ئەزەلدىن بەش ھەپتىدىن ئارتۇق ئالدىن تۆلەنمەيدۇ . ئەگەر ئوبوروت ۋاقتى ئۇزىراپ كەتسە ، كاپىتال يېتىشمەي قالىدۇ . ئەگەر ئوبوروت ۋاقتى قىسقا بولۇپ قالسا ، بىر قىسىم كاپىتال ئېشىپ قالىدۇ . بۇ يەردە ، كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭدىن ئون



قېتىم ئالدىن تۆلەنمەستىن ، بەلكى شۇ بىر 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال كەينى - كەينىدىن ئون قېتىمغا بۆلۈپ ئالدىن تۆلىنىدۇ . شۇڭا ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئون قېتىم ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ياكى 5000 فوند ستېرلىڭ كاپىتال بويىچە ھېسابلانماستىن ، بەلكى بىر قېتىمدىلا ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال بويىچە ھېسابلىنىدۇ . بۇ خۇددى بىر تالېر ئون قېتىم ئوبوروت بولغانغا ئوخشايدۇ ، گەرچە ئۇ ئون تالېرنىڭ رولىنى ئوينىغان بولسىمۇ ، لېكىن ئۇ باشتىن - ئاخىر ئوبوروت داۋامىدىكى بىر تالېردۇر . ئۇ ھەر قېتىم ئوبوروت بولۇپ كىمنىڭ قولىغا ئۆتسە ، يەنىلا بىر تالېرلىق قىممىتى بولىدۇ .

شۇنىڭغا ئوخشاش ، كاپىتال A مۇ ھەر قېتىم قايتىپ كەلگەندە ، ھەتتا يىل ئاخىرىدا قايتىپ كەلگەندە ، ئۇنىڭغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچى باشتىن - ئاخىر شۇ 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنى ئىشلىتىپ كەلگەنلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ . شۇڭا ئۇنىڭ قولىغا ھەر قېتىم پەقەت 500 فوند ستېرلىڭلا قايتىپ كېلىدۇ . دېمەك ، ئۇنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالى ھېچقاچان 500 فوند ستېرلىڭدىن ئاشمايدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى ئىپادىلەيدىغان كەسىردە مەخرەج بولىدۇ . مۇشۇنىڭغا ئاساسەن يۇقىرىقى فورمۇلىمىز بولغان : $M' = \frac{m'vn}{v} = m'n$ . ئەمەلىي قىممەت نىسبىتى $m' = \frac{m}{v}$ قوشۇمچە قىممەت مىقدارىغا كۆپەيتىپ ، بۇ قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى ياراتقان ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا بۆلگەنگە تەڭ بولغانلىقتىن ، بىز $m'n$ دىكى $m'$ نىڭ

ئورنىغا $m'$ نىڭ قىممىتىنى، يەنى $\frac{m}{v}$ نى قويساق، بۇنداق

فورمۇلىغا ئىگە بولىمىز: $M' = \frac{mn}{v}$ .

بۇ 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنغانلىقتىن، يەنى، ئۇنىڭ ئالدىن تۆلىنىشى ئون قېتىم يېڭىلانغانلىقتىن، ئۇنىڭ ئون ھەسسىسىگە توغرا كېلىدىغان، يەنى 5000 فوند ستېرلىڭ كاپىتاللىق رولىنى ئوينايدۇ. بۇ خۇددى بىر يىلدا ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنغان 500 تالېر ھەر يىلى پەقەت بىر قېتىملا ئوبوروت قىلىنىدىغان 5000 تالېردەك رول ئوينىغانغا ئوخشاش ئىش.

## II. يەككە ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوبوروتى

«ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئىجتىمائىي شەكىل قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر، ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىشى ياكى بولمىسا بەزى ئوخشاش باسقۇچلارنى تەكرار باشتىن كەچۈرۈشى كېرەك ... شۇنىڭ ئۈچۈن، ھەربىر ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانى، دائىملىق ئالاقىسى ۋە ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرۇشىدىن قارىغاندا، ئۇ يەنە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدۇر ... كاپىتال قىممىتىنىڭ مەزگىللىك ئېشىپ تۇرىدىغان سوممىسى ياكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى كاپىتالنىڭ مەزگىللىك مېۋىسى بولغان قوشۇمچە قىممەت كاپىتالدىن پەيدا بولىدىغان **كىرىم** شەكلىگە كىرىدۇ» (1 - توم 2 - كىتابنىڭ 21 - باب 1048 - ، 1049 - بەتلەر[80] )

بىز كەلتۈرگەن مىسالدا، كاپىتال A نىڭ بەش ھەپتىدىن 10 قېتىملىق ئوبوروت مەزگىلى بولىدۇ. بىرىنچى ئوبوروت



مەزگىلىدە، ئۆزگىرىشچان كاپىتالدىن 500 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلىنىدۇ، يەنى ھەر ھەپتىدە 100 فوند ستېرلىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ، شۇڭا، بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلى ئاخىرلاشقاندا، ئەمگەك كۈچىگە 500 فوند ستېرلىڭ سەرپ قىلىنىدۇ. بۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئەسلىدە بارلىق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ئىدى، ئەمدى ئۇ كاپىتال ھېسابلانماي، ئىش ھەققى شەكلىدە چىقىم قىلىندى. ئىشچىلار ئۇنى ئېلىپ تىرىكچىلىك قىلىش ئۈچۈن 500 فوند ستېرلىڭلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. شۇنداق قىلىپ، شۇنچىلىك قىممەتكە ئىگە تاۋار تۈگەيدۇ (ئىشچىلار پۇل قاتارلىق شەكىللەر ئارقىلىق تېجەپ قالغان نەرسىلەرمۇ كاپىتال ھېسابلانمايدۇ). ئىشچىلار بۇنچىلىك تاۋارنى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدە ئىستېمال قىلىدۇ، لېكىن ئۇ ئىشچىلاردىن ئىبارەت ئەمگەك كۈچىنى، يەنى كاپىتالىستلارنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان قورالىنى ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇش ھالىتىدە ساقلاپ تۇرىدۇ. — ئىككىنچىدىن، كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئوخشاش قىممەتكە (ياكى باھاغا) ئىگە ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغان بولىدۇ. ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالىستلار ئەمگەك جەريانىدا ئۈنۈملۈك ئىشلىتىدۇ، بۇنىڭ بىلەن 5 - ھەپتىنىڭ ئاخىرىدا 1000 فوند ستېرلىڭلىق قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات يارىتىلىدۇ. ئۇنىڭ يېرىمى (500 فوند ستېرلىڭ) ئەمگەك كۈچىگە ھەق تۆلەش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان قىممىتى بولىدۇ. يەنە بىر يېرىمى (500 فوند ستېرلىڭ) يېڭىدىن يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت بولىدۇ. لېكىن، ئايرىۋاشلاش ۋاستىسى بىلەن كاپىتالنىڭ بىر قىسمىغا ئايلانغان، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلانغان بەش

ھەپتىلىك ئەمگەك كۈچىمۇ خوراپ تۈگەيدۇ، ئىستېمال قىلىنىدۇ، بىراق ئىشلەپچىقارغان ھالدا ئىستېمال قىلىنىدۇ. بۇگۈن رولىنى جارى قىلدۇرغان ئەمگەك تۈنۈگۈن رولىنى جارى قىلدۇرغان ئەمگەك ئەمەس. ئۇنىڭ قىممىتىگە ئۇ ياراتقان قوشۇمچە قىممەت قوشۇلۇپ ئەمگەك كۈچى بىلەن ئوخشاشمايدىغان نەرسە، يەنى مەھسۇلات قىممىتى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئەمما، مەھسۇلات پۇلغا ئايلاندۇرۇلغانلىقتىن، ئۇنىڭ ئىچىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىگە تەڭ بولغان قىسمى يېڭىۋاشتىن ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ، شۇ سەۋەبتىن، يەنە ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى جارى قىلدۇرىدۇ. تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئارقىلىق يارىتىلغان قىممەتكە، ئۇنىڭ ئۈستىگە قايتىدىن پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرۇلغان كاپىتال قىممىتىگە يەنە شۇ ئىشچىلارنى، يەنى شۇ ئەمگەكنى ئۈستىگە ئالغۇچىلارنى ياللاپ ئىشلىتىش - ئىشلەتمەسلىكنىڭ كارايىتى چاغلىق. كاپىتالىستلار ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئەسلىدىكى ئىشچىلارنى ياللاپ ئىشلەتمەي، يېڭى ئىشچىلارنى ياللاپ ئىشلىتىشى مۇمكىن.

دېمەك، ئەمەلىيەتتە بەش ھەپتىدىن 10 قېتىملىق ئوبوروت مەزگىلىدە ئىش ھەققى ئۈچۈن كەينى - كەينىدىن 500 فوند ستېرلىڭ ئەمەس، بەلكى 5000 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتال سەرپ قىلىنىدۇ. ئىشچىلار بۇ ئىش ھەققىنى يەنە تىرىكچىلىك ۋاسىتىلىرىگە سەرپ قىلىدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئالدىن تۆلەنگەن 5000 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئىستېمال قىلىنىپ بولىدۇ. ئۇ قايتا مەۋجۇت بولمايدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كەينى - كەينىدىن 500 فوند ستېرلىڭلىق ئەمەس، بەلكى 5000 فوند ستېرلىڭلىق ئەمگەك كۈچى قوشۇلىدۇ. ئۇ 5000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ قىممەت يارىتىپلا قالماي، يەنە 5000



فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتمۇ يارىتىدۇ. ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن بىر ئەمەس. بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىستېمال قىلىنىپ بولدى ھەم ئىش ھەققىگە سەرپ قىلىنىپ بولدى. لېكىن، 500 فوند ستېرلىڭلىق يېڭى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۇنى **تولۇقلىدى**، بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە تاۋار شەكلىدە مەيدانغا كېلىدۇ ھەمدە قايتىدىن پۇل شەكلىگە ئايلىنىدۇ. دېمەك، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ يېڭى پۇل كاپىتالى بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار مىقدارىنىڭ پۇل شەكلىدۇر. كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا يەنە 500 فوند ستېرلىڭ بار بولدى، دېمەك، قوشۇمچە قىممەتنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئۇلارنىڭ قولىدا ئىلگىرى ئالدىن تۆلىگەن پۇل كاپىتالغا ئوخشاش پۇل بولدى دېگەن گەپ، بۇ ئەھۋال ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىشقا يېڭىدىن سېلىنغان كاپىتالنى ئىشلەتكەنلىكىدەك پاكىتنى يوشۇرۇپ تۇرىدۇ (تاۋار كاپىتالىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىنى تولۇقلايدىغان باشقا قىممەت تەركىبىي قىسمىغا كەلسەك، ئۇلارنىڭ قىممىتى يېڭىدىن يارىتىلمايدۇ، بەلكى بۇ قىممەت مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان شەكىلدىلا ئۆزگىرىش بولىدۇ). — ئۈچىنچى ئوبوروت مەزگىلى ئۈستىدە توختىلىپ ئۆتەيلى. شۇنىسى ئېنىقكى، ئۈچىنچى قېتىم ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال كونا كاپىتال ئەمەس، بەلكى يېڭىدىن بارلىققا كەلگەن كاپىتال، چۈنكى، ئۇ بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئەمەس، بەلكى ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار

مىقدارىنىڭ پۇل شەكلىدىن ئىبارەت ، يەنى بۇ تاۋار مىقدارىدا قىممىتى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتى بىلەن تەڭ بولغان ئاشۇ بىر قىسىم تاۋار مىقدارىنىڭ پۇل شەكلىدىن ئىبارەت . بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارلار سېتىلىپ بولغان . بۇنىڭ ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىممەت قىسمى بىلەن تەڭ بولغان قىممەت قىسمى ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلىدىكى يېڭى ئىشلەپچىقىرىش كۈچىگە ئايلىنىپ ، يېڭى تاۋار ئىشلەپچىقىرىدۇ ، بۇ تاۋارلار يەنە بىر قېتىم سېتىلىپ ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى بىر قىسىم قىممەت ئۈچىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ئالدىن تۆلىنىدىغان 500 فوند ستېرلىڭنى تەشكىل قىلىدۇ .

ئون ئوبوروت مەزگىلىدە ئەھۋال شۇنداق بولۇۋېرىدۇ . بۇ مەزگىلدە ، ھەر بەش ھەپتىدە بىر يېڭى مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىلىپ (ئۇنىڭ قىممىتى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تولۇقلىسىلا يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلات ھېسابلىنىدۇ ، ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال قىسمىغا ئوخشاش قايتىدىن نامايان بولمايدۇ ) بازارغا سېلىنىپ ، يېڭى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۈزلۈكسىز قوشۇپ تۇرىدۇ .

دېمەك ، ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنغاندىن كېيىن ، كېلىپ چىقىدىغان نەتىجە شۇكى ، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنى ئون قېتىم ئۈنۈملۈك ئىستېمال قىلىش ئەمەس ، بەش ھەپتىگە يېتىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى 50 ھەپتىگىچە ئىشلىتىشمۇ ئەمەس . ئەكسىچە ، بۇ 50 ھەپتە ئىچىدە 10 × 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىشلىتىلىدۇ ، 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ھەمىشە پەقەت بەش ھەپتىگىلا يېتىدۇ ، بەش



ھەپتىدىن كېيىن ، ئۇنىڭ ئورنىنى يېڭىدىن يارىتىلغان 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال تولۇقلايدۇ . يۇقىرىقى بايانلار كاپىتال A غىمۇ ، كاپىتال B غىمۇ باب كېلىدۇ . لېكىن پەرق مۇشۇ يەردىن باشلىنىدۇ .

بىرىنچى بەش ھەپتىلىك ئوبوروت مەزگىلى ئاخىرلاشقاندا ، B مۇ ، A مۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئالدىن تۆلىدى ھەمدە سەرپ قىلدى . ھەر ئىككىسى بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇردى ھەمدە بۇ ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق يېڭىدىن ئېرىشكەن مەھسۇلات قىممىتى ئىچىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا باراۋەر كېلىدىغان قىسمى بىلەن بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتىنى تولۇقلىدى . B ۋە A ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئەمگەك كۈچى تەڭ سوممىلىق يېڭى قىممەت سۈپىتىدە سەرپ قىلىنغان 500 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتىنى تولۇقلاپلا قالماستىن ، بەلكى ئۇنىڭغا قوشۇمچە قىممەتمۇ قوشىدۇ ، بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە خۇددى شۇ مىقداردا قوشۇمچە قىممەتمۇ قوشىدۇ .

لېكىن ، B ھالىتىدە ، ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تولۇقلايدىغان ھەمدە قوشۇمچە قىممەتنى ئۇنىڭ قىممىتىگە قوشىدىغان قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى يېڭىۋاشتىن ئادا قىلىدىغان شەكىلدە تۇرمايدۇ . A ئۈچۈن ئېيتقاندا ، قىممەتكە ئىگە بۇ مەھسۇلات شۇنداق شەكىلدە تۇرىدۇ . B بىرىنچى بەش ھەپتىدە سەرپ قىلىدىغان ، كېيىن ھەر ھەپتىدە سەرپ قىلىپ تۇرىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال يېڭىدىن يارىتىلغان قىممەتكە قوشۇمچە قىممەت قوشۇلۇپ تولۇقلانسىمۇ ، لېكىن يىل

ئاخىرىغىچە ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى يېڭىۋاشتىن ئادا قىلىدىغان شەكىلگە ئىگە بولمايدۇ . ئۇنىڭ **قىممىتى** ھەقىقەتەن يېڭى قىممەت بىلەن تولۇقلانغان ، يەنى يېڭىلانغان بولسىمۇ ، لېكىن ئۇنىڭ قىممەت **شەكلى** (بۇ يەردە مۇتلەق قىممەت شەكلى ، يەنى پۇل شەكلىنى كۆرسىتىدۇ ) يېڭىلانمايدۇ .

شۇڭا ، بىرىنچى مەزگىلگە ئوخشاش ئىككىنچى بەش ھەپتىلىك مەزگىلگىمۇ (بىر يىل ئىچىدىكى ھەربىر بەش ھەپتىگە شۇنداق ) 500 فوند ستېرلىڭ تەييارلاپ قويۇش لازىم . دېمەك ، كرېدىت مۇناسىۋىتىنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ ، يىل بېشىدىلا 5000 فوند ستېرلىڭ تەييارلاپ ، ئۇنى ئالدىن تۆلىنىدىغان پۇل كاپىتالى قىلىش كېرەك ، گەرچە بۇ 5000 فوند ستېرلىڭ ئەمەلىيەتتە بىر يىل ئىچىدە تەدرىجىي سەرپ قىلىنسا ، ئەمگەك كۈچىگە ئايلانسىمۇ ، زاپاس قويۇپ قويۇش لازىم .

ئەكسىچە ، A ھالىتىدە ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ياكى ئوبوروت قىلىنىشى تاماملانغانلىقتىن ، تولۇقلانغان قىممەت بىرىنچى ھەپتىدىن كېيىن ، بەش ھەپتە ئىچىدە يېڭى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى ئىلگىرى سۈرىدىغان شەكىلگە ، يەنى ئەسلىدىكى پۇل شەكلىگە ئۆتىدۇ .

ئىككىنچى بەش ھەپتىلىك مەزگىلدە ، A ۋە B ھالىتىدە ، يېڭى ئەمگەك كۈچى سەرپ قىلىنىدۇ ھەمدە ئۇنىڭغا ھەق تۆلەش ئۈچۈن يېڭىدىن 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئىشلىتىلىدۇ . ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان تۇنجى 500 فوند ستېرلىڭ ئىشلىتىلىپ بولغاچقا ، قانداقلا بولمىسۇن ، ئۇنىڭ قىممىتى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدىن يوقايدۇ . بۇنىڭ بىلەن ئىككىنچى 500 فوند ستېرلىڭغا يېڭى ئىشلەپچىقىرىش كۈچى



سېتىۋالىدۇ ، بازاردىن يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئالىدۇ . قىسقىسى ، كونا 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنى ئەمەس ، بەلكى يېڭى 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنى سەرپ قىلىدۇ . لېكىن ، A ھالىتىدە ، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ يېڭى كاپىتال ئىلگىرى سەرپ قىلىنغان 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنىڭ ئورنىنى تولۇقلاش ئۈچۈن يېڭىدىن يارىتىلغان قىممەتنىڭ پۇل شەكلىدۇر . B ھالىتىدە ، بۇ تولۇقلىما قىممەت ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلالمايدىغان شەكىلدە تۇرىدۇ . شۇڭا ، كېيىنكى بەش ھەپتىلىك ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتالنى پۇل شەكلىدە نەقلەپ قويۇش ھەمدە ئالدىن تۆلەش لازىم . شۇنداق قىلىپ ، A بىلەن B 50 ھەپتە ئىچىدە ئوخشاش كۆپ بولغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئىشلەتكەن ، ئوخشاش كۆپ بولغان ئەمگەك كۈچىگە ھەق چىقىم قىلغان ، ئوخشاش كۆپ بولغان ئەمگەك كۈچى ئىشلەتكەن بولىدۇ . لېكىن ، B ئەمگەك كۈچىگە باراۋەر كېلىدىغان ئومۇمىي قىممەت ، يەنى 500 فوند ستېرلىڭلىق كاپىتالنى ئالدىن تۆلەپ ئەمگەك كۈچى ھەققىگە چىقىم قىلىشى لازىم . A بولسا ھەر بەش ھەپتىدە يارىتىلغان ، ھەر بەش ھەپتىگە ئالدىن تۆلىنىدىغان 500 فوند ستېرلىڭنى تولۇقلايدىغان ، ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرىدىغان پۇل شەكلى ئارقىلىق ئەمگەك كۈچى ھەققىنى تۆلەيدۇ . دېمەك ، بۇ يەردە ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالى بەش ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالدىن ھەرگىز كۆپ بولمايدۇ ، مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا ، ھەرگىز تۇنجى بەش ھەپتە ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن 500 فوند ستېرلىڭدىن كۆپ بولمايدۇ . بۇ 500 فوند ستېرلىڭ پۈتۈن بىر يىلغا يېتىدۇ . شۇڭا ، ناھايىتى ئېنىقكى ، ئەمگەكنى ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش

دەرىجىسى ئوخشاش بولغاندا ، ئەمەلىي قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى تەڭ بولغاندا ، A بىلەن B نىڭ يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى مۇقەررەر هالدا ئۇلارنىڭ بىر يىل ئىچىدە تەڭ مىقداردىكى ئەمگەك كۈچىنى ئىلگىرى سۈرۈش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەيدىغان ئۆزگىرىشچان پۇل كاپىتالى مىقدارى بىلەن تەتۈر نىسبەتتە بولىدۇ . A $\frac{5000m}{5000v} = 100\%$ بولسا ، B $\frac{5000m}{500v} = 1000\%$ بولىدۇ . لېكىن ، $500v : 5000v = 1 : 10 = 100\% : 1000\%$ .

پەرق ئوبوروت مەزگىلىدىكى پەرقتىن ، يەنى بەلگىلىك مەزگىلدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدىغان قىممەت يېڭى كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلغان مەزگىلدىكى پەرقتىن كېلىدۇ . A دىمۇ ، B دىمۇ ، ئوخشاش مەزگىلدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدىغان قىممەت ئوخشاش بولىدۇ . ئوخشاش مەزگىلدە قوشۇمچە قىممەتنىڭ كۆپىيىشىمۇ ئوخشاش بولىدۇ . لېكىن ، B هالىتىدە ، هەر بەش هەپتىدە 500 فوند ستېرلىڭ قىممەت تولۇقلىنىپ تۇرسا ، 500 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت قوشۇلۇپ تۇرسىمۇ ، بۇ تولۇقلىما قىممەت يېڭى كاپىتالغا ئايلىنالمايدۇ ، چۈنكى ئۇ پۇل شەكلىدە ئەمەس . A هالىتىدە ، كونا كاپىتال قىممىتىنىڭ ئورنىنى يېڭى كاپىتال قىممىتى تولۇقلاپلا قالماستىن ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ ئۆزىنىڭ پۇل شەكلىنى ئەسلىگە كەلتۈرىدۇ ، شۇڭا ، فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان يېڭى كاپىتال شەكلىدە تولۇقلىنىدۇ .

روشەنكى ، تولۇقلىما قىممەتنىڭ پۇلغا ئۆزگىرىدىغانلىقى ، شۇ ئارقىلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن شەكلىگە ئۆزگىرىش شەكلىنىڭ هامان ئوخشىمايدىغانلىقى قوشۇمچە قىممەت



يارىتىش بىلەن قىلچە ئالاقىسى يوق ئىش . قوشۇمچە قىممەتنىڭ هاسىل قىلىنىشى ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال مىقدارىغا ۋە ئەمگەكنىڭ ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسىگە باغلىق . لېكىن بۇ ئىش بىر يىل ئىچىدە بەلگىلىك ئەمگەك كۈچىنى ئىلگىرى سۈرۈش ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدىغان پۇل كاپىتالى مىقدارىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ ، شۇڭا ، ئۇ يىللىق قوشۇمچە قىممەت مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ .

## Ⅲ . ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرۈلىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوبوروتى

هازىر بىز بۇ مەسىلىنى ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرۈپ ئۆتەيلى . ئەگەر بىر ئىشچىنىڭ هەپتىلىك خىراجىتى بىر فوند ستېرلىڭ ، خىزمەت كۈنى 10 سائەتكە تەڭ دەپ پەرەز قىلساق ، A بىلەن B بىر يىل ئىچىدە 100 ئىشچى ياللىغان بولسا (100 ئىشچىغا هەپتىسىگە 100 فوند ستېرلىڭ كەتسە ، بەش هەپتىدە 500 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ ، 50 هەپتىدە 5000 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ ) ، هەربىر ئىشچى بىر هەپتىدە 60 سائەت ئىشلەيدۇ . دېمەك ، 100 ئىشچى هەر هەپتىدە 6000 سائەت ئىشلەيدۇ ، 50 هەپتىدە 300 مىڭ سائەت ئىشلەيدۇ . بۇ ئەمگەك كۈچىنى A بىلەن B ئىگىلەپ تۇرىدۇ ، دېمەك ، جەمئىيەت ئۇنى باشقا بىرەر ئىشقا ئىشلىتەلمەيدۇ . بۇ جەھەتتىن ، يەنى جەمئىيەت نۇقتىسىدىن قارىغاندا ، A بىلەن B نىڭ ئەھۋالى ئوخشاش . ئىككىنچىدىن ، A بىلەن B دىكى هەربىر 100 ئىشچى يىلىغا 5000 فوند ستېرلىڭ ئىش هەققى ئالىدۇ (ئىككىسىنى قوشقاندا 10 مىڭ فوند ستېرلىڭ ئالىدۇ ) هەمدە جەمئىيەتتىن مۇشۇ پۇلغا باراۋەر كېلىدىغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ئالىدۇ . مۇشۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا ، يەنى

جەمئىيەت نۇقتىسىدىن قارىغاندا، A بىلەن B نىڭ ئەھۋالى يەنە ئوخشاش. ئىشچىلار ئىككىلا ھالەتتە ھەپتىلىك ئىش ھەققى ئالىدىغان بولغاچقا، ئۇلار جەمئىيەتتىن ھەر ھەپتىسى تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى سېتىۋالىدۇ، شۇڭا، ئۇلار ھەر ھەپتىدە پۇل قىممەتداشلىرىنى ئوبوروتقا سالىدۇ. لېكىن، پەرق شۇ يەردىن باشلىنىدۇ.

**بىرىنچى،** A نىڭ ئىشچىلىرىنىڭ ئوبوروتقا سالغان مەبلىغى B نىڭ ئىشچىلىرىنىڭكىگە ئوخشىمايدۇ، ئۇلار پەقەت ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىنىلا سالىدۇ (ئەمەلىيەتتە ئورۇنداپ بولغان ئەمگەككە چېقىم قىلىش ۋاستىسىدۇر)؛ ئىش باشلىغاندىن كېيىنكى ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلىدىن باشلاپ، ئۇنى **ئىشچىلار ئۆزى** بىرىنچى ئوبوروت مەزگىلىدە ياراتقان **قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات** (= ئەمگەك كۈچى باھاسىغا قوشۇلغان قوشۇمچە قىممەت) نىڭ پۇل شەكلىدىن ئىبارەتتۇر، ئىشچىلارنىڭ ئىككىنچى ئوبوروت مەزگىلىدىكى ئەمگەك ھەققىگە مۇشۇ قىممەتتىن چېقىم قىلىنىدۇ. لېكىن B دا ئۇنداق بولمايدۇ. ئىشچىلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ يەردە پۇل گەرچە ئۇنىڭ ئورۇنداپ بولغان ئەمگەككە چېقىم قىلىش ۋاستىسى بولسىمۇ، لېكىن ئورۇنداپ بولغان بۇ ئەمگەك ھەققى مۇشۇ ئەمگەكنىڭ ئۆزى پۇلغا ئايلىنىپ بولغان قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات (بۇ ئەمگەك ئۆزى ياراتقان قىممەتنىڭ پۇل شەكلى) دىن چېقىم قىلىنمايدۇ. بۇ ئەھۋال ئىككىنچى يىلدا ئاندىن كۆرۈلىدۇ، ئۇ چاغدا، B نىڭ ئىشچىلىرىنىڭ ھەققى ئۆزلىرى ئالدىنقى يىلى ياراتقان ۋە پۇلغا ئايلانغان مەھسۇلات قىممىتىدىن چېقىم قىلىنىدۇ.

كاپىتالنىڭ ئوبوروت مەزگىلى قانچە قىسقا بولسا، — شۇ ئارقىلىق كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە بىر يىل



ئىچىدىكى يېڭىلىنىشى قانچە تېز بولسا، — كاپىتالىستلار ئەسلىدە پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىسمى ئىشچىلار مۇشۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تولۇقلاش ئۈچۈن ياراتقان مەھسۇلات قىممىتى (قوشۇمچە قىممەتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) نىڭ پۇل شەكلىگە شۇنچە تېز ئايلىنىدۇ. كاپىتالىستلارنىڭ ئۆز شەخسىي فوندىدىن ئالدىن پۇل تۆلەيدىغان ۋاقتى شۇنچە قىسقا بولىدۇ، بەلگىلىك ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىگە سېلىشتۇرغاندا، ئۇنىڭ ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالى شۇنچە ئاز بولىدۇ؛ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بېكىتىلگەندە، بىر يىل ئىچىدە شوراپ ئالىدىغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارىمۇ بارغانسېرى كۆپ بولىدۇ، چۈنكى ئۇ ئىشچىلار ئۆزى ياراتقان مەھسۇلات قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىگە ئىشچىلارنى قانچە قېتىم كۆپ سېتىۋالىسا، ئۇنىڭ ئەمگىكى شۇنچە ئىلگىرى سۈرۈلىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى بېكىتىلگەندە، ئالدىن تۆلىنىدىغان ئۆزگىرىشچان پۇل كاپىتالى (ۋە بارلىق تۇراقسىز كاپىتال) نىڭ مۇتلەق مىقدارى ئوبوروت مەزگىلىنىڭ قىسقىراش نىسبىتى بويىچە ئازلاپ بارىدۇ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بۇ نىسبەت بويىچە يۇقىرىلاپ بارىدۇ. ئالدىن تۆلەيدىغان كاپىتالنىڭ مىقدارى بېكىتىلگەندە، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مۇددىتى قىسقارغانلىقتىن يارىتىلغان يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشىگە ئەگىشىپ كېڭىيىدۇ، شۇڭا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى بېكىتىلگەندە، بىر ئوبوروت مەزگىلىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇتلەق مىقدارى يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشىگە ئەگىشىپ كۆپىيىدۇ. ئومۇمەن ئالغاندا، يۇقىرىقى تەتقىقاتتىن مۇنداق يەكۈنni چىقىرىشقا بولىدۇ: ئوبوروت مەزگىلى ئوخشاش بولماي،

ئەمگەكنىڭ ئېكسپلاتاتسىيە قىلىنىش دەرىجىسى ئوخشاش بولغاندا، تەڭ مىقداردىكى تۇراقسىز ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ۋە تەڭ مىقداردىكى ئەمگەكنى ئىلگىرى سۈرۈش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالى مىقدارى زادىلا ئوخشاش بولمايدۇ.

**ئىككىنچى،** — بۇ بىرىنچى پەرق بىلەن باغلىنىشلىق، B نىڭ ئىشچىلىرى A نىڭ ئىشچىلىرىغا ئوخشاش قولىدىكى ئوبوروت ۋاستىسىگە ئايلانغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئۆزىگە كېرەكلىك تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىدۇ. مەسىلەن، ئۇ بازاردىن بۇغداي ئېلىپلا قالماي، بەلكى يەنە پۇل شەكلىدىكى قىممەتداش نەرسە بىلەن بۇغداينىڭ ئورنىنى تولۇقلايدۇ. لېكىن، B نىڭ ئىشچىلىرى ئۇنداق ئەمەس، ئۇلارنىڭ چىقىم قىلغان ھەمدە بازاردىن تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئېلىشقا ئىشلەتكەن پۇلى ئۇلار شۇ يىل ئىچىدە بازارغا سالغان مەھسۇلاتنىڭ پۇل شەكلى ئەمەس، شۇڭا، ئۇلار تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ساتقۇچىنى پۇل بىلەن تەمىنلىگىنى بىلەن، ھېچقانداق تاۋار يەتكۈزۈپ بەرمەيدۇ، تاۋار ساتقۇچىنىڭ قولىغا چۈشكەن پۇلغا سېتىۋالغۇدەك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسىمۇ، تۇرمۇش ۋاستىسىمۇ يەتكۈزۈپ بەرمەيدۇ، ئەكسىچە، A نىڭ ئىشچىلىرى شۇنداق تاۋار بىلەن تەمىنلەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، B ھالىتىدە، بازاردىن ئەمگەك كۈچى، بۇ ئەمگەك كۈچىگە كېرەكلىك تۇرمۇش ۋاستىلىرى، B ئىشلىتىدىغان ئەمگەك ۋاستىلىرى شەكلىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى ئېلىنىدۇ، لېكىن پۇلنىڭ قىممەتدىشى ئۇلارنىڭ تولۇقلىمىسى سۈپىتىدە بازارغا سېلىنىدۇ؛ ئەمما، بىر يىل ئىچىدە ھەرقانداق مەھسۇلاتنى بازارغا سالماي، بازاردىن ئېلىنغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ھەر خىل ماددىي ئامىللىرىنى تولۇقلايدۇ. ئەگەر بىز بىر جەمئىيەتنى كاپىتالىستىك



جەمئىيەت ئەمەس، بەلكى كوممۇنىستىك جەمئىيەت دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا، ئالدى بىلەن پۇل كاپىتالى پۈتۈنلەي يوقايدۇ، دېمەك، پۇل كاپىتالىدىن پەيدا بولىدىغان سودا نىقابلىرىمۇ يوقايدۇ. مەسىلىنى مۇنداق ئاددىي يىغىنچاقلاشقا بولىدۇكى، جەمئىيەت بىر يىل ياكى بىر يىلدىن ئارتۇق ۋاقىت ئىچىدە ھېچقانداق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن تەمىنلىمەيدىغان، ھېچقانداق ئۈنۈم ياراتمايدىغان، لېكىن پۈتۈن يىللىق ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىشتىن ئەمگەك، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئالىدىغان تۆمۈريول قۇرۇلۇشىغا ئوخشاش بەزى كەسىپى تارماقلارغا ھېچقانداق زىيان تارتماي، قانچىلىك ئەمگەك، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە تۇرمۇش ۋاستىلىرى كېرەك بولىدىغانلىقىنى ئالدىن ئوبدان ھېسابلاپ قويۇشى لازىم. ئەكسىچە، كاپىتالىستىك جەمئىيەتتە، ئىجتىمائىي ئىدراك ھەمىشە ئىشتىن كېيىن رول ئوينايدۇ، شۇڭا، زور مالىمانچىلىق ئۈزلۈكسىز يۈز بېرىپ تۇرۇشى مۇمكىن ھەمدە جەزمەن شۇنداق بولىدۇ. بىر تەرەپتىن، پۇل بازىرى بېسىمغا ئۇچرايدۇ، پۇل بازىرىنىڭ پەسكويغا چۈشۈشى يەنە ئۆز نۆۋىتىدە مۇشۇنداق كارخانىلارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ، دېمەك، كېيىن پۇل بازىرىغا بېسىم ئېلىپ كېلىدىغان شارائىتنى پەيدا قىلىدۇ. بۇ يەردە پۇل كاپىتالىنى ئۈزلۈكسىز كەڭ كۆلەمدە، ئۇزاق مۇددەت ئالدىن تۆلەشكە توغرا كەلگەچكە، پۇل بازىرى بېسىمغا ئۇچرايدۇ. بىز سانائەت ئىگىلىرى ۋە سودىگەرلەر ئۆز كارخانىلىرىنىڭ ئىشىنى يۈرگۈزۈپ تۇرۇش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل كاپىتالىنى تۆمۈريولغا ئوخشاش ھايانكەشلىك ئىشلىرىغا سېلىشى ھەمدە پۇل بازىرىدىن قەرز ئېلىش ئارقىلىق بۇ خىل پۇل كاپىتالىنى تولۇقلىشى مۇمكىنلىكىنى بىر چەتكە

قايرىپ قويۇپ تۇرايلى . — يەنە بىر تەرەپتىن ، جەمئىيەت ئىدارە قىلىش ئۈچۈن تەمىنلەيدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتال بېسىمغا ئۇچرايدۇ . چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىللىرى بازاردىن ئۈزلۈكسىز ئېلىپ كېتىلىپ ، ئۇلارنىڭ ئورنىنى بازارغا سېلىنغان پۇلنىڭ قىممەتدىشى باسقاچقا ، چىقىم قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە تەلەپ ئاشىدۇ ، لېكىن بۇنداق تەلەپ ھېچقانداق تەمىنلەش ئامىلى بىلەن تەمىنلىمەيدۇ . شۇڭا ، تۇرمۇش ۋاستىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىنىڭ باھاسى ئۆرلەپ كېتىدۇ . ئۇنىڭدىن باشقا ، بۇ چاغدا ئالدامچىلىق ئەۋج ئېلىپ ، كاپىتال كۆپلەپ يۆتكەپ كېتىلىدۇ . ھايانكەشلەر ، ھۆددىگە ئالغۇچىلار ، ئىنژېنېرلار ، ئادۋوكاتلار بېيىپ كېتىدۇ . ئۇلار بازاردا ئىستېمال تەلىپىنى ئاشۇرۇۋېتىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ، ئىش ھەققىمۇ ئۆستۈرۈلىدۇ . يېمەكلىككە كەلسەك ، يېزا ئىگىلىكىمۇ ئەلۋەتتە تەسىرگە ئۇچرايدۇ . لېكىن ، بۇ يېمەكلىكلەرنى بىر يىل ئىچىدە تۇيۇقسىز كۆپەيتكىلى بولمىغاچقا ، چەت ئەللەردىن كىرگۈزۈلىدىغان يېمەكلىكلەر (قەھۋە ، شېكەر ، ئۈزۈم ھارىقى ) ۋە زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى كۆپىيىدۇ . شۇڭا ، ئىمپورت كەسپىدە مال ئېشىپ قېلىش ۋە ھايانكەشلىك قىلىش ئەھۋالى كۆرۈلىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىشلەپچىقىرىش تېز ئاشقان سانائەت كارخانىلىرى (ھەقىقي ياساش كەسپى ، كانچىلىق كەسپى قاتارلىقلار )دا باھا ئۆرلەپ كەتكەچكە ، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى تۇيۇقسىز كېڭىيىپ كېتىدۇ ، ئۇزۇن ئۆتمەي بۇنداق كارخانىلار ۋەيران بولىدۇ . بۇ ئەھۋالمۇ ئەمگەك بازىرىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ ، نەتىجىدە نۇرغۇن يوشۇرۇن نىسپىي ئوشۇق نوپۇس ، ھەتتا ئىشقا ئورۇنلىشىپ بولغان ئىشچىلارنى يېڭى سانائەت تارماقلىرىغا جەلپ قىلىدۇ . ئومۇمەن ئالغاندا ، تۆمۈريولغا ئوخشاش كۆلىمى چوڭ



كارخانىلار ئەمگەك بازىرىدىن بەلگىلىك مىقداردىكى ئەمگەك كۈچىنى تارتىدۇ ، بۇنداق ئەمگەك كۈچلىرى قاۋۇل ئىشچىلارنى ئىشلىتىدىغان تارماقلاردىنلا (مەسىلەن ، يېزا ئىگىلىك تارماقلىرى ) كېلىدۇ . ھەتتا يېڭى كارخانىلار مۇقىم ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا ئايلانغاندىن كېيىن ھەمدە ئۇنىڭغا كېرەكلىك كۆچمە ئىشچىلار سىنىپى شەكىللەنگەندىن كېيىن ، بۇنداق ئەھۋال يەنە يۈز بېرىدۇ . مەسىلەن ، تۆمۈريول قۇرۇلۇشى كۆلىمى ئادەتتىكى ۋاقىتلاردىن تۇيۇقسىز كۆپەيگەندە شۇنداق بولىدۇ . بۇنداق بولغاندا ، ئىش ھەققىنىڭ بىرقەدەر تۆۋەن بولۇشىغا تەسىر كۆرسىتىدىغان ئىشچىلار زاپاس قوشۇنىنىڭ بىر قىسمى ئىشقا قوبۇل قىلىنىدۇ . بۇنىڭ بىلەن ئىش ھەققى ئومۇميۈزلۈك ئاشىدۇ ، ھەتتا ئەمگەك بازىرىدا ئىزچىل ھالدا ئوڭاي ئىشقا ئورۇنلىشىپ قېلىۋاتقانلارنىڭمۇ ئىش ھەققى ئاشىدۇ . بۇ ئەھۋال تاكى ۋەيران بولۇشنىڭ ئالدىنى ئالغىلى بولمىغانلىقتىن ، زاپاس ئىشچىلار قوشۇنىنى ئايرىپ چىقارغانغا قەدەر ، ئىش ھەققى ئەڭ تۆۋەن چەككە چۈشۈرۈلگەنگە قەدەر ، ھەتتا ئۇ چەكتىن تۆۋەنلىتىلگەنگە قەدەر داۋاملىشىدۇ . [32]

ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى ھەقىقي ئەمگەك مەزگىلىگە ، يەنى بازارغا كىرىدىغان مەھسۇلاتنى تەييارلاشقا

---

(32) قولىيازمىدا، بۇ يەردە كېيىن شەرھلىنىدىغان تۆۋەندىكى ئىزاھات كىرگۈزۈلگەن: «كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىدىكى زىددىيەت: تاۋار خېرىدارى بولغان ئىشچىلار بازار ئۈچۈن مۇھىمدۇر. لېكىن، كاپىتالىستىك جەمئىيەتنىڭ يۈزلىنىشى شۇنداقكى، ئۇز تاۋارلىرى — ئەمگەك كۈچلىرىنى ساتقۇچىلارنىڭ باھاسى ئەڭ تۆۋەن چەكتە چەكلەپ قويۇلىدۇ.— يەنە بىر زىددىيەت: كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش زور كۈچ بىلەن كېڭەيگەن مەزگىل ئادەتتە ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى كۆرۈلىدىغان مەزگىلدۇر؛ چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارى ئەزەلدىن شۇ دەرىجىدە ئىشلىتىلمەيدۇ، ئۇ تېخىمۇ كۆپ قىممەت يارىتىپلا قالماي، بەلكى ئۇنى ئىشقا ئاشۇرىدۇ. تاۋارلارنىڭ سېتىلىشى، تاۋار كاپىتالىنىڭ يارىتىلىشى، قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى ئادەتتىكى ئىجتىمائىي ئىستېمال تەلىپىنىڭ چەكلىمىسىگە ئەمەس، بەلكى كۆپ ساندىكى كىشىلەر ھەمىشە نامرات ھالەتتە تۇرغان، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەمىشە نامرات ھالەتتە تۇرۇشقا مەجبۇر قىلىنغان ئاشۇ جەمئىيەتنىڭ ئىستېمال تەلىپىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ. لېكىن، بۇ مەسىلە كېيىنكى بۆلۈمنىڭ دائىرىسىگە كىرىدۇ».

كېتىدىغان زۆرۈر مەزگىلگە باغلىق بولغانلىقتىن، ئۇ ئوخشىمىغان مەبلەغ سېلىنغان ماددىي ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىنى ئاساس قىلىدۇ. بۇ شارائىت يېزا ئىگىلىكىدە كۆپرەك تەبىئىي ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى خاراكتېرىگە ئىگە بولىدۇ، زاۋۇتلاردا ۋە مۇتلەق كۆپ ساندىكى قازمىچىلىق كەسپىدە بولسا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى تەمىنلەپ بېرىلگەن سان (ئادەتتە تاۋار تەرىقىسىدە بازارغا سېلىنغان مەھسۇلات مىقدارى)نى ئاساس قىلىشتىن قارىغاندا، ئۇ ئادەت خاراكتېرىگە ئىگە بولىدۇ. لېكىن، ئادەتمۇ ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى ئاساس قىلىدۇ، شۇڭا، ئايرىم كۆزەتكەندە ئاندىن تاسادىپىيلىققا ئىگە بولىدۇ.

ئاخىرى، ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى مۇئامىلە مەزگىلىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقىغا باغلىق بولۇشىدىن قارىغاندا، ئۇ قىسمەن ھالدا تۆۋەندىكى ئەھۋاللارنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ: بازار ئەھۋالىنىڭ ئۆزگىرىپ تۇرۇشى، سېتىشنىڭ قىيىنلىق دەرىجىسى، شۇنىڭدەك بۇ سەۋەبتىن كېلىپ چىققان مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى يېقىنراق ياكى يىراقراق بازارغا سېلىشنىڭ زۆرۈرلۈكى. تەلەپ مىقدارىنى بىر چەتكە قايرىپ قويساق، بۇ يەردە باھا ھەرىكىتى ئاساسلىق رول ئوينايدۇ، چۈنكى باھا تۆۋەنلىگەندە، سېتىش مەقسەتلىك ھالدا چەكلىمىگە ئۇچرايدۇ، لېكىن ئىشلەپچىقىرىش داۋاملىشىۋېرىدۇ؛ ئەكسىچە، باھا يۇقىرىلىغاندا، ئىشلەپچىقىرىش ۋە سېتىش تەڭ قەدەمدە ئىلگىرىلەيدۇ ياكى سېتىش ئالدىن ئېلىپ بېرىلىدۇ. لېكىن، ئىشلەپچىقىرىش ئورنى بىلەن سېتىش بازىرىنىڭ ئەمەلىي



ئايرىلىقىنى جەزمەن ھەقىقىي ماددىي ئاساس قىلىش لازىم.

مەسىلەن، ئەنگلىيىنىڭ پاختا توقۇمىچىلىق مەھسۇلاتلىرى ياكى ئىگىرىلگەن يىپى ھىندىستانغا سېتىلغاندا، ئېكسپورت سودىگىرى پۇلنى ئەنگلىيىنىڭ پاختا توقۇمىچىلىق فابرىكىسى خوجايىنىغا تۆلىدى دەپ پەرەز قىلايلى (ئېكسپورت سودىگىرى پۇل بازىرىنىڭ ئەھۋالى ياخشى بولغاندىلا، ئۇ شۇنداق قىلىشنى خالايدۇ. لېكىن ئەگەر فابرىكا خوجايىنى پۇل كاپىتالىنىڭ ئورنىنى قەرز پۇل ئارقىلىق تولۇقلايدىغان بولسا، ئىش ئوڭدىن كەلمەيدۇ). ئېكسپورت سودىگىرى كېيىن مەھسۇلاتلىرىنى ھىندىستان بازىرىدا ساتقاندا، ئۇنىڭ ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالى ھىندىستان بازىرىدىن قايتىپ ئۇنىڭ قولىغا كىرىدۇ. كاپىتال قولىغا قايتىپ كېلىشتىن ئىلگىرى، ئىش ئەمگەك مەزگىلى ئۇزارغان ئەھۋالدا، ئىشلەپچىقىرىشنى ئىلگىرىكى كۆلەم بويىچە داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، يېڭى پۇل كاپىتالى ئالدىن تۆلەنگەنگە ئوخشاش بولىدۇ. فابرىكا خوجايىنىنىڭ ئىشچىلارغا بېرىدىغان ھەققى ۋە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ باشقا ئامىللىرىنى يېڭىلايدىغان پۇل كاپىتالى ئۇ ئىشلەپچىقارغان يىپنىڭ پۇل شەكلى ئەمەس. بۇ يىپنىڭ قىممىتى پۇل ياكى مەھسۇلات شەكلىدە ئەنگلىيىگە قايتىپ كەلگەندىلا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. بۇ پۇل كاپىتالى يۇقىرىدا ئېيتىلغانغا ئوخشاش قوشۇپ بېرىلگەن پۇل كاپىتالدۇر. بۇ يەردىكى پەرق شۇكى، قوشۇپ بېرىلىدىغان پۇل كاپىتالىنى فابرىكا خوجايىنى ئەمەس، بەلكى سودىگەر ئالدىن تۆلەيدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە سودىگەرمۇ قەرز پۇلغا تايىنىپ بۇنداق پۇل كاپىتالىنى قوشۇپ بېرىشى مۇمكىن. ئوخشاشلا، بۇ پۇل بازارغا سېلىنىشتىن ئىلگىرى ياكى سېلىنىش بىلەن تەڭ ئەنگلىيە بازىرىغا كىرىشلەر شۇ پۇلغا سېتىۋالىدىغان ھەمدە ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال

قىلىنىدىغان ياكى شەخسلەر ئىستېمال قىلىدىغان مەھسۇلاتنى كۆپەيتىپ سالمايدۇ. شۇڭا، ئەگەر بۇنداق ھالەت ئۇزاق داۋاملاشسا، كۆلىمى بىرقەدەر چوڭ بولسا، چوقۇم يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزارتىلغىنىغا ئوخشاش ئاقىۋەت كېلىپ چىقىدۇ.

ھالبۇكى، يىپ ھىندىستاندا نېسىگە سېتىلىشى مۇمكىن. شۇنىڭ بىلەن ھىندىستاندا نېسىگە سېتىلغان مەھسۇلات قايتۇرما مال سۈپىتىدە ئەنگلىيىگە قايتۇرۇپ كېلىنىدۇ ياكى شۇنىڭ پۇلىغا باراۋەر كېلىدىغان پېرېۋوت چېكى ئەنگلىيىگە ئەۋەتىپ بېرىلىدۇ. بۇنداق ھالەت داۋاملىشىۋەرسە، ھىندىستاننىڭ پۇل بازىرىغا بىر خىل بېسىم ئېلىپ كېلىشى، ئەنگلىيىگىمۇ تەسىر قىلىپ، ئۇ يەردە كرىزىس پەيدا قىلىشى مۇمكىن. بۇنداق كرىزىس ھىندىستانغا قىممەتلىك مېتال چىقىرىلغان ئەھۋالدىمۇ ھىندىستاندا يېڭى كرىزىس پەيدا قىلىدۇ، چۈنكى ھىندىستاننىڭ بانكىسىدىن قەرز ئالغان ئەنگلىيە شىركەتلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ھىندىستاندىكى شۆبە شىركەتلىرى ۋەيران بولىدۇ. شۇڭا، سودىدا تەتۈر بالانس بولۇۋاتقان بازاردىمۇ، ئوڭ بالانس بولۇۋاتقان بازاردىمۇ بىرلا ۋاقىتتا كرىزىس كۆرۈلىدۇ. بۇنداق ئەھۋال تېخىمۇ مۇرەككەپلىشىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيە كۈمۈش - يامبۇلارنى ھىندىستانغا ئەۋەتىدۇ، لېكىن ھىندىستاندىكى ئەنگلىيىلىك قەرز ئىگىلىرى ھىندىستاندا قەرز سۈيلەيدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇزۇن ئۆتمەي ھىندىستان كۈمۈش - يامبۇلارنى ئەنگلىيىگە ئەۋەتىپ بېرىدۇ.

ھىندىستاننىڭ ئېكسپورت ۋە ئىمپورت سودىسىغا كەلسەك، گەرچە ئىمپورت سودىسى (پاختىنىڭ باھاسى ئۆسۈپ كېتىشكە ئوخشاش پەۋقۇلئاددە ئەھۋالنى ھېسابقا ئالمىغاندا)نىڭ كۆلىمى



ئېكسپورت سودىسىنىڭ كۆلىمى تەرىپىدىن بەلگىلەنسىمۇ ھەمدە ئۇنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىسىمۇ، ئىككىسى ئاساسەن تەڭ بولۇشى مۇمكىن. ئەنگلىيە بىلەن ھىندىستاننىڭ سودا پەرقى قارىماققا تەڭپۇڭ كۆرۈنىدۇ ياكى بۇ تەرەپكە ياكى ئۇ تەرەپكە سەل - پەل ئېغىپ تۇرۇشى مۇمكىن. لېكىن، ئەنگلىيىدە كرىزىس يۈز بەرگەن ھامان، سېتىلماي قالغان پاختا توقۇمىچىلىق بۇيۇملىرى ھىندىستاندا دۆۋىلىنىپ ياتقانلىقىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ (دېمەك تاۋار كاپىتالى پۇل كاپىتالىغا ئايلانمىغان، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى كۆرۈلگەن)؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ئەنگلىيىدە ھىندىستاننىڭ مەھسۇلاتلىرى سېتىلماي زاپاس دۆۋىلىنىپ تۇرغاننىڭ ئۈستىگە، سېتىلىپ بولغان، ئىستېمال قىلىنىپ بولغان كۆپىنچە مالLARنىڭ پۇلى قىلچە نەقلەشمىگەنلىكىنى كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. شۇڭا، پۇل بازىرىدا كرىزىس بولۇپ كۆرۈنگەن نەرسە، ئەمەلىيەتتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى نورمالسىزلىقنىلا ئىپادىلەيدۇ.

ئۈچىنچى، ئىشلىتىلگەن تۇراقسىز كاپىتالغا كەلسەك (ئۆزگىرىشچان تۇراقسىز كاپىتال ۋە ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال)، ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى تۈپەيلىدىن ئوبوروت ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى كېلىپ چىقىپ، مۇنداق پەرق پەيدا بولىدۇ: بىر يىل ئىچىدە كۆپ قېتىم ئوبوروت بولىدىغان ھالەتتە، ئۆزگىرىشچان تۇراقسىز كاپىتال ياكى ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بىر ئامىلىنى شۇنىڭ مەھسۇلاتى تەمىنلەيدۇ، مەسىلەن، كۆمۈر ئىشلەپچىقىرىشى، كىيىم - كېچەك كەسپى قاتارلىقلار. كۆپ قېتىم ئوبوروت بولمايدىغان ھالەتتە ئىش ئۇنداق بولمايدۇ، ھېچبولمىغاندا بىر يىلغىچە ئۇنداق بولمايدۇ.

# 17 - باب
# قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروتى

يۇقىرىقىلاردىن شۇنى بىلدۇقكى، بىر يىل ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى تەڭ بولغان تەقدىردىمۇ، ئوبوروت مەزگىلىدىكى پەرق تۇپەيلىدىنمۇ قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىدە پەرق بولىدۇ.

لېكىن، قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتاللىشىشى، **جۇغلىنىشىدىمۇ** مۇقەررەر پەرق بولىدۇ. شۇڭا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئۆزگەرمىگەن ھالەتتە، بىر يىل ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارىدىمۇ مۇقەررەر پەرق بولىدۇ.

ئالدى بىلەن شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈشىمىز كېرەككى، كاپىتال A نىڭ (ئالدىنقى بابتىكى مىسال ئىشلىتىلدى) دائىم دەۋرىيلىك كىرىمى بولىدۇ، شۇڭا، كارخانىلار دەسلەپكى ئاشۇ ئوبوروت مەزگىلىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئۆزىنىڭ بىر يىل ئىچىدىكى ئىستېمالىنى ئۆز فوندىدىن ئالدىن تۆلىمەستىن، بەلكى قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىشقا تايىنىپ تولۇقلايدۇ. ئەكسىچە، B ھالىتىدىكى ئەھۋالدا، ئۆز فوندىدىن ئالدىن تۆلەيدۇ. گەرچە B نىڭ ئوخشاش مەزگىلدە ئىشلەپچىقارغان قوشۇمچە قىممىتى A نىڭكى بىلەن ئوخشاش بولسىمۇ، لېكىن، بۇ قوشۇمچە قىممەت تېخى ئىشقا ئاشمىغان بولىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇنى ھەم شەخسلەر ئىستېمالىغا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ، ھەم ئىشلەپچىقىرىش



ئىستېمالىغا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. شەخسلەر ئىستېمالىدىن جەزمەن ئېيتقاندا، قوشۇمچە قىممەت يارىتىلغاندا تولۇقلىنىدۇ، بۇ جەھەتتىكى فوندى ئالدىن تۆلىنىشى كېرەك.

تۇرگە ئايرىغىلى بولمايدىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى تۇراقلىق كاپىتالنى رېمونت قىلىشقا كېرەكلىك ئۇستىلمە كاپىتال دەپ قارىلىپ، ئۇنىڭغا يېڭى چۈشەنچە بېرىشكە بولىدۇ.

A ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، بۇ قىسىم كاپىتالنىڭ ھەممىسى ياكى كۆپ قىسمى ئىشلەپچىقىرىش باشلانغاندا ئالدىن تۆلەنمەيدۇ. ئۇنى كاپىتالىستلارنىڭ ئىگىلەپ تۇرۇشى ھاجەتسىز، ھەتتا ئۇ بولمىسىمۇ بولىدۇ. ئۇ قوشۇمچە قىممەت ئارقىلىق بىۋاستە كاپىتالغا ئايلىنىدۇ، يەنى بىۋاستە كاپىتال سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ ھەم كارخانىدىن ھاسىل بولىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر يىل ئىچىدە مەزگىللىك ئىشلەپچىقىرىلغان، ھەم مەزگىللىك ئىشقا ئاشقان قىسمىنى رېمونت قىلىش قاتارلىق زۆرۈر چىقىملارغا ئىشلىتىشكە بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەسلىدىكى كۆلەم بويىچە باشقۇرۇلۇۋاتقان كارخانىلارغا كېرەكلىك بىر قىسىم كاپىتالنى، كارخانىلار تىجارەت داۋامىدا، بىر قىسىم قوشۇمچە كاپىتالنى كاپىتاللاشتۇرۇش ئارقىلىق ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ. كاپىتالىست B ئۈچۈن ئۇنداق بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، يۇقىرىدا ئېيتىلغان كاپىتال قىسمى دەسلەپتە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىسمىدىن ئىبارەت بولىدۇ. A ۋە B دىن ئىبارەت ئىككى ھالەتتە، كاپىتالىستلارنىڭ ھېسابات دەپتىرىدە بۇ قىسىم كاپىتال ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال سۈپىتىدە كۆرۈلىدۇ. ئۇ دېمىسىمۇ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالدۇر، چۈنكى بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە بولغاندا، ئۇ بەلگىلىك كۆلەم بويىچە باشقۇرۇلىدىغان كارخانىلارغا كېرەكلىك بولغان بىر قىسىم

ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىن ئىبارەت. لېكىن، ئۇنى قايسى فوندىدىن ئالدىن تۆلەشتە پەرق ناھايىتى چوڭ. B ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۇ ئەمەلىيەتتە ئەسلىدە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ياكى قولدا بار كاپىتالنىڭ بىر قىسمىدۇر. A ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۇ كاپىتال سۈپىتىدە ئىشلىتىلگەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىدۇر. كېيىنكى ئەھۋال بىزگە شۇنى ئۇقتۇرىدۇكى، يالغۇز جۇغلانغان كاپىتاللا ئەمەس، ھەتتا دەسلەپ ئالدىن تۆلەنگەن بىر قىسىم كاپىتالنىمۇ كاپىتاللاشقان قوشۇمچە قىممەت دېيىشكە بولىدۇ.

ناۋادا كرېدىت ئىشلىرى راۋاجلىنىپ كەتسە، دەسلەپ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال بىلەن كاپىتاللاشقان قوشۇمچە قىممەتنىڭ مۇناسىۋىتى تېخىمۇ مۇرەككەپلىشىپ كېتىدۇ. مەسىلەن، A بانكىر C دىن كارخانا قۇرۇشقا ياكى كارخانىنى بىر يىل ماشىنلاشتۇرۇشقا كېرەكلىك بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى قەرز ئالىدۇ. ئۇنىڭدا كارخانىنى يۈرگۈزىدىغان يېتەرلىك كاپىتال بولمىغاچقا، بانكىر C ئۇنىڭغا بەلگىلىك پۇلنى قەرز بېرىپ تۇرىدۇ، بانكىر C نىڭ بېرىپ تۇرغان پۇلى پەقەت كەسىپ ئىگىلىرى D، E، F قاتارلىقلارنىڭ بانكىغا ئامانەت قويغان پۇلىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىدىن ئىبارەت. A نىڭ كۆزقارىشىدىن قارىغاندا، بۇ تېخى جۇغلانغان كاپىتال ئەمەس. لېكىن، D، E، F قاتارلىقلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، A ئەمەلىيەتتە ئۇلارنىڭ قولىدىكى قوشۇمچە قىممەتنى كاپىتاللاشتۇرغان ۋاكالەتچى خالاس.

بىز بىرىنچى كىتابنىڭ 22 - بابىدا كۆرۈپ ئۆتكەندەك، جۇغلانما، قوشۇمچە قىممەتنىڭ كاپىتالغا ئايلىنىشى قاتارلىقلار ئەمەلىي مەزمۇنىدىن ئېيتقاندا، كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدۇر، مەيلى بۇنداق كېڭەيتىش تاشقى



ئامىل جەھەتتە كونا زاۋۇتلارغا يېڭى زاۋۇت قوشۇش بولۇپ ئىپادىلىنىشۈن ياكى ئىچكى ئامىل جەھەتتە ئەسلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتىش بولۇپ ئىپادىلىنىشۈن، بەربىر كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى ئاز - ئازدىن كېڭەيتىشكە بولىدۇ، مەسىلەن، بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەتنى ئىشلارنى ياخشىلاشقا ئىشلىتىش كېرەك، بۇ ئارقىلىق ياكى ئەمگەككە ئىشلىتىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى ئاشۇرغىلى بولىدۇ، ياكى شۇنىڭ بىلەن بىللە ئەمگەككە بولغان ئېكسپىلاتاتسىيە كۈچىيىدۇ، ياكى بولمىسا ئىش كۈنى قانۇن چەكلىمىسىگە ئۇچرىمايدىغان جايلاردا، تۇراقسىز كاپىتال (ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالى ۋە ئىش ھەققى ئۈچۈن) قوشۇپ بېرىلسىلا، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتكىلى بولىدۇ، تۇراقلىق كاپىتالنى كۆپەيتىش ھاجەتسىز؛ مۇشۇنداق بولغاندا، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ كۈندىلىك ئىشلىتىلىش ۋاقتى ئۇزىراپ، ئۇنىڭ ئوبوروت مەزگىلى نىسبەتەن قىسقىرايدۇ. ياكى بازار ئەھۋالى ياخشى بولغاندا، كاپىتاللاشقان قوشۇمچە قىممەت بولغاندىن كېيىن، خام ماتېرىيال جەھەتتە ھايانكەشلىك قىلىشقا، دەسلەپكى ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالغا تايىنىپ قىلغىلى بولمايدىغان ئىشلارنى قىلىشقا ئىمكانىيەت تۇغۇلىدۇ.

لېكىن، شۇ نەرسە ئېنىقكى، ئوبوروت مەزگىلى ئۇزىراپ، بىر يىل ئىچىدە كۆپلەپ قوشۇمچە قىممەت يارىتىلىدىغان جايلاردا شۇنداق مەزگىل كۆرۈلىدۇكى، بۇ چاغدا ھەم ئىش كۈنىنى ئۇزارتقىلى بولمايدۇ، ھەم ئايرىم ئىسلاھلارنى يولغا قويغىلى بولمايدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، پۈتكۈل كارخانىنىڭ كۆلىمىنى مەلۇم ۋە چەكلىك دائىرە ئىچىدە نىسبەت بويىچە كېڭەيتكىلى

بولىدۇ . بۇ بىر قىسىم جاي كارخانىنىڭ پۈتكۈل ئۇسكۇنىلىرىنى ، مەسىلەن ، ئىمارەتلىرىنى كۆپەيتىشكە توغرا كېلىدىغان ، بىر قىسمى تېرىقچىلىق قىلىدىغان يەرلەر ، مەسىلەن ، يېزا ئىگىلىك كۆلىمىنى كېڭەيتىشكە توغرا كېلىدىغان جايلاردۇر ؛ ئۇنىڭدىن باشقا ، كاپىتالنى زور مىقداردا كۆپەيتىش كېرەك ، كۆپەيتىلىدىغان بۇ كاپىتالغا قوشۇمچە قىممەتنى كۆپلەپ جۇغلاش ئارقىلىق ئېرىشكىلى بولىدۇ .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئەمەلىي جۇغلانما ياكى قوشۇمچە قىممەتنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا (ئۇنىڭغا ماس كېلىدىغان كۆلەم كېڭەيتىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ) ئايلاندۇرغاندىن سىرت ، پۇل جۇغلاش ، يەنى بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەتنى يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى قىلىپ يىغىپ قويۇش كېرەك ، بۇ بىر قىسىم پۇل كاپىتالى كېيىن مەلۇم سانغا يەتكەندە ، ئاندىن ئۇستىلىمە ھەرىكەتچان كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ .

يەككە كاپىتالىستلارنىڭ كۆزقارىشىدىن قارىغاندا ، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ . لېكىن ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىي قىلىشىغا ئەگىشىپ ، كرېدىت تۈزۈمىمۇ شۇنىڭ بىلەن تەڭ تەرەققىي قىلىدۇ . كاپىتالىستلار ئۆز كارخانىسىدا ئىشلىتەلمەيدىغان پۇل كاپىتالنى باشقا كاپىتالىست ئىشلىتىپ ، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئۆسۈم تۆلەيدۇ . ئۇنىڭ ئۈچۈن ئېيتقاندا ، بۇ خىل پۇل كاپىتالى پەۋقۇلئاددە مەنىدىكى پۇل كاپىتالى ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئوخشىمايدىغان كاپىتال سۈپىتىدە ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . لېكىن ، باشقىلارنىڭ قولىدا كاپىتاللىق رول ئوينايدۇ . ناھايىتى روشەنكى ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ يارىتىلىشى تېخىمۇ مۇرەككەپلەشكەن ، قوشۇمچە قىممەت يارىتىش كۆلىمى كېڭەيگەندە ، يېڭى پۇل كاپىتالى ، يەنى



كاپىتال پۇلنىڭ پۇل بازىرىغا سېلىنىش نىسبىتىمۇ ئېشىپ بارىدۇ ، ھېچبولمىغاندا زور بىر قىسمى يېڭىۋاشتىن قوبۇل قىلىنىپ ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ .

بۇنداق ئۇستىلىمە يوشۇرۇن پۇل كاپىتالنى قوللىنىشتىكى ئەڭ ئاددىي شەكىل — پۇل ساقلاش شەكلىدۇر . خەزىنىدىكى بۇ پۇل قىممەتلىك مېتال ئىشلەپچىقىرىدىغان دۆلەتلەر بىلەن بىۋاستە ياكى ۋاستىلىك ئالماشتۇرۇش ئېلىپ بارغاندا ئېرىشكەن ئۇستىلىمە ئالتۇن ياكى كۈمۈش بولۇشى مۇمكىن ، مۇشۇنداق ئۇسۇل ئارقىلىقلا ، بىر دۆلەتنىڭ خەزىنىدىكى پۇلى مۇتلەق كۆپىيىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، خەزىنىدىكى بۇ پۇل ئېھتىمال — كۆپىنچە ئەھۋاللاردا — مەملىكەت ئىچىدىكى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنغان ، ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا خەزىنە پۇلغا ئايلانغان پۇل بولۇشى مۇمكىن . بۇ يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى يەنە قىممەت بەلگىسى بولۇشىمۇ مۇمكىن ، — بۇ يەردە بىز كرېدىت پۇلنى بىر چەتكە قايرىپ تۇرايلى ، — ياكى قانۇنىي ھۆججەتلەردە ئېتىراپ قىلىنغان كاپىتالىستلارنىڭ ئۈچىنچى شەخستىن ئېلىش ھوقۇقى (قانۇنلۇق گۇۋاھنامە ) بولۇشى مۇمكىن . بۇنداق ھالدا ، بۇنداق ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالى مەيلى قايسى شەكىلدە مەۋجۇت بولسۇن ، ئۇ كەلگۈسىدىكى كاپىتال بولسىلا ، ئۇ كاپىتالىستلارنىڭ جەمئىيەتنىڭ كەلگۈسىدىكى ئۇستىلىمە يىللىق ئىشلەپچىقىرىشىغا خاس ئۇستىلىمە ۋە زاپاس قويۇپ قويغان قانۇنلۇق گۇۋاھنامىسىدۇر .

«ئەمەلىي جۇغلانغان بايلىقنىڭ ئومۇمىي مىقدارىغا سان جەھەتتىن قارايدىغان بولساق ... ئۇنى ئۇنىڭغا تەۋە بولغان ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى بىلەن سېلىشتۇرغاندا ، بۇنداق جەمئىيەتنىڭ مەدەنىيلىك دەرىجىسى قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ،

تولىمۇ ئازلىق قىلىدۇ؛ ھەتتا بۇ جەمئىيەتنىڭ بىرقانچە يىللىق ئەمەلىي ئىستېمالىغا سېلىشتۇرغاندىمۇ شۇنداق، شۇڭا، قانۇن چىقارغۇچىلار ۋە سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار ئاساسلىق دىققەت - ئېتىبارىنى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش ئادەمنىڭ دىققىتىنى تارتىدىغان نوقۇل جۇغلانغان بايلىققا قاراتماستىن، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىگە ۋە ئۇلارنىڭ كەلگۈسى ئەركىن تەرەققىياتىغا قارىتىشى كېرەك. ئاتالمىش جۇغلانغان بايلىقنىڭ زور بىر قىسمى نام جەھەتتىكى بايلىق بولۇپ، پاراخوت، ئۆي، پاختا توقۇلما بۇيۇملىرى، تۇپراق ياخشىلاش ئەسلىھەلىرىگە ئوخشاش ئەمەلىي نەرسە بولماستىن، بەلكى قانۇنلۇق گۇۋاھنامە، جەمئىيەتنىڭ كەلگۈسىدىكى يىللىق ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىگە ئېرىشىش ھوقۇقى، يەنى خەتەرلىك تەدبىر ۋە تۈزۈم ئاستىدا ۋۇجۇدقا كەلگەن ھەمدە مەڭگۈلەشكەن قانۇنلۇق گۇۋاھنامىدۇر ... بۇ نەرسىلەر (ماددىي نەرسىلەرنىڭ جۇغلانمىسى ياكى ئەمەلىي بايلىق) پەقەت ۋاستە قىلىنىپ، ئۇنىڭغا ئىگىدارلىق قىلغۇچىلار جەمئىيەتنىڭ كەلگۈسىدىكى ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى يارىتىدىغان بايلىقنى ئىگىلەيدۇ، لېكىن، تەقسىماتنىڭ تەبىئىي قانۇنىيىتى تۈپەيلىدىن، ئۇلار ھېچقانداق زورلۇق ئىشلەتمەيلا، بۇنداق ۋاستىدىن پايدىلىنالمايدىغان بولۇپ قالىدۇ. ئەگەر ھەمكارلىق ئەمگەكتىن پايدىلانسا، ئۇلار نەچچە يىلغا قالمايلا بۇنداق ۋاستىدىن پايدىلىنالمايدۇ.» (ۋىلىيام تومپسون «بايلىق تەقسىملەش قائىدىسى ھەققىدىكى تەتقىقات» 1850 - يىل لوندون نەشرى، 453 - بەت. —— بۇ كىتاب 1824 - يىلى تۇنجى نەشر قىلىنغان)

«جەمئىيەتنىڭ ئەمەلىي جۇغلانمىسىنى ئىنسانىيەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىگە، ھەتتا بىر ئەۋلادنىڭ بىرنەچچە يىل ئىچىدىكى كۈندىلىك ئىستېمالىغا سېلىشتۇرغاندا، مەيلى مىقدار جەھەتتە بولسۇن ياكى رول ئويناش جەھەتتە بولسۇن، ئىنتايىن ئاز نىسبەتنى ئىگىلەيدۇ. كىشىلەر بۇ نۇقتىغا دىققەت قىلىپ كەتمەيدۇ، كۆپ ساندىكى كىشىلەر بۇ نۇقتىنى ئويلاپمۇ قويمايدۇ. سەۋەب ناھايىتى ئېنىق، لېكىن، تەسىرى ئىنتايىن زىيانلىق. ھەر يىلى سەرپ قىلىنغان بايلىق ئىشلىتىلىش بىلەن تەڭ يوقاپ كېتىدۇ؛ ئۇ كۆز ئالدىمىزدا ۋاقتىنچە پەيدا بولىدۇ، كىشىلەر ئۇنىڭدىن بەھرىمەن بولغاندا ياكى ئۇنى ئىستېمال قىلغاندىلا، كىشىلەرگە تەسىر قالدۇرىدۇ. پەقەت ئاستا - ئاستا سەرپ قىلىنىپ تۈگەيدىغان ئاشۇ قىسىم بايلىق، مەسىلەن، ئۆي جابدۇقلىرى، ماشىنىلار، ئىمارەتلەر بالىلىق چېغىمىزدىن قېرىغانغىچە ئىنسانىيەت تىرىشچانلىق كۆرسەتكەنلىكىنىڭ مەڭگۈلۈك خاتىرىسى بولۇپ، كۆز ئالدىمىزدا نامايان بولۇپ تۇرىدۇ. جامائەت بايلىقى ئىچىدىكى مۇقىم، چىدامىلىق، لېكىن ئاستا - ئاستا خورايدىغان قىسىم —— يەر ۋە خام ماتېرىياللار (كىشىلەر ئۇ يەردە ئەمگەك قىلىدۇ)،



قورال - جابدۇق (كىشىلەر ئۇنىڭ بىلەن ئەمگەك قىلىدۇ)، ئىمارەت (كىشىلەر ئەمگەك قىلغاندا ئۆزىنى دالدىغا ئالىدۇ)، —— بۇ بۇيۇملارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلار بۇ بۇيۇملارنى شۇ ئەمگەكلەر تەكرار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلارغا سېلىشتۇرغاندا يوق دېيەرلىك بولسىمۇ، ئۆزلىرىنىڭ شەخسىي مەنپەئىتىنى كۆزلەپ، جەمئىيەتتىكى ئىشلەپچىقىرىشقا قاتناشقان بارلىق ئىشچىلارنىڭ يىللىق ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى كونترول قىلىدۇ. بىرىتانىيە بىلەن ئىرلاندىيىنىڭ نوپۇسى 20 مىليون؛ ھەربىر كىشىنىڭ، يەنى ئەر - ئايال، بالىلارنىڭ ئوتتۇرىچە ئىستېمال سوممىسى تەخمىنەن 20 فوند ستېرلىڭ كېلىدۇ. ھەر يىلى ئىستېمال قىلىنىدىغان ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى تەخمىنەن 400 مىليون فوند ستېرلىڭ بولۇشى مۇمكىن. بۇ دۆلەتلەرنىڭ جۇغلانما كاپىتالىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى مۆلچەرلىنىشىچە، 1 مىليارد 200 مىليون فوند ستېرلىڭدىن ئېشىپ كەتمەيدۇ ياكى بىر يىل ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنىڭ ئۈچ ھەسسىسىدىن ئېشىپ كەتمەيدۇ؛ تەڭ تەقسىمات قىلىنغاندا، ھەربىر كىشىگە 60 فوند ستېرلىڭدىن توغرا كېلىدۇ. بىزنىڭ بۇ يەردە كۆزەتكىنىمىز، بۇ تەخمىنەن سوممىلارنىڭ توغرا مۇتلەق سانى ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ نىسبىتى. ھازىرقى تۇرمۇش سەۋىيىسى بويىچە بولغاندا، بۇ ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئۆسۈمى پۈتۈن نوپۇسنىڭ بىر يىل ئىچىدىكى ئىككى ئايلىق تۇرمۇشىنى قامدىشىغا يېتىدۇ؛ جۇغلانما كاپىتالنىڭ ئۆزى بولسا (ئەگەر ئۇنىڭغا خېرىدار تېپىلسا)، ئۇلارنىڭ ھېچ ئىش قىلمىغان ئەھۋالدا، ئۈچ يىللىق تۇرمۇشىنى قامدىشىغا يېتىدۇ! ئۈچ يىلدىن كېيىن، ئۇلار ئۆي - ماكانىدىن، كىيىم - كېچەكتىن، ئوزۇق - تۈلۈكتىن مەھرۇم قېلىپ، ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كېتىشكە مەجبۇر بولىدۇ، بولمىسا، ئۈچ يىل ئىچىدە تۇرمۇشىنى قامدىغان كىشىلەرنىڭ قۇلىغا ئايلىنىشقا توغرا كېلىدۇ. ئۈچ يىل ساغلام بىر ئەۋلادنىڭ ئۆمرىگە (مەسىلەن، 40 يىلغا) سېلىشتۇرغانغا ئوخشاش، ئەمەلىي بايلىقنىڭ مىقدارى ۋە مۇھىملىقىنى، ھەتتا ئەڭ باي دۆلەتنىڭ جۇغلانما كاپىتالىنى ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىگە، بىر ئەۋلاد كىشىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىگە سېلىشتۇرغاندا، نىسبەت شۇنداق بولىدۇ؛ بىز بۇ يەردە، ئالدىنقىسىنى ئۇلارنىڭ بىخەتەرلىكى ئوخشاش بولغان، ئەقىلگە مۇۋاپىق تۈزۈم ئاستىدىكى، بولۇپمۇ ھەمكارلىق ئەمگىكىگە تايىنىپ ئىشلەپچىقىرىلىدىغان نەرسىلەر بىلەن سېلىشتۇرماستىن، بەلكى ئۇلارنىڭ بۇنداق كەمتۈك، كىشىنى مەيۈسلەندۈرىدىغان، خەتەرلىك پىلان ئاستىدا نەق ئىشلەپچىقىرىلغان نەرسىلىرى بىلەن سېلىشتۇردۇق! ... بۇ يۈزەكى غايەت زور كاپىتالنى ياكى ئېنىق قىلىپ ئېيتقاندا، بۇ كاپىتالغا تايىنىپ ئېرىشىدىغان يىللىق ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى ئىدارە قىلىش ھوقۇقى ۋە مۇستەقىل ئىگىلەش ھوقۇقىنى مەجبۇرىي

تەقسىملەش ھالىتىدە ساقلاپ قېلىش ھەمدە ئەبەدىيلەشتۈرۈش ئۈچۈن، بۇ پۈتكۈل قورقۇنچلۇق مېخانىزمنى ئۇنىڭ رەزىل جىنايىتى ۋە خەتەرلىك ئازاب - ئوقۇبەتلىرى بىلەن قوشۇپ ئەبەدىيلەشتۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ. زۆرۈر ئېھتىياجنى ئالدىن قاندۇرمىغاندا، ھېچقانداق جۇغلانما بولمايدۇ؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىنسانلارنىڭ ئەڭ چوڭ ئارزۇسى بەھرىمەن بولۇش؛ شۇڭا، ھەرقانداق چاغدا جەمئىيەتنىڭ ئەمەلىي بايلىق مىقدارى نىسبەتەن ئېيتقاندا يوق دېيەرلىك. بۇ ئىشلەپچىقىرىش بىلەن ئىستېمالنىڭ مەڭگۈلۈك ئايلىنىشىدۇر. بۇنداق كەڭ دائىرىدىكى يىللىق ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئىستېمال ئىچىدە، ئازغىنە ئەمەلىي جۇغلانما ھېچنېمىگە ھېساب ئەمەس؛ دەرۋەقە، كىشىلەر دىققەت - ئېتىبارىنى ئاساسلىقى غايەت زور ئىشلەپچىقىرىش كۈچىگە قاراتماستىن، بەلكى ئازغىنە جۇغلانمىغا قارىتىدۇ. ھالبۇكى، بۇ ئازغىنە جۇغلانما ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ قولىغا ئۆتۈپ بولغان، بىر خىل قورالغا ئايلىنىپ بولغان، كۆپ ساندىكى كىشىلەرنىڭ ئەمگىكىنى ئىگىلەپ يىلدا تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدىغان مەھسۇلاتقا ئايلىنىپ بولغان. شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇشۇ ئاز ساندىكى كىشىلەر ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، بۇنداق قورال ئۇلارغا تولىمۇ مۇھىم بولىدۇ ... يىللىق مىللىي مەھسۇلاتنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمى ھازىر جامائەت سېلىقى نامى بىلەن ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قولىدىن تارتىۋېلىنىپ، ھېچقانداق قىممەتداش بەرمەيدىغان (يەنى ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا تەڭ قىممەتلىك ئەھمىيەتكە ئىگە ھېچقانداق نەرسە بەرمەيدىغان) كىشىلەر تەرىپىدىن باشقا ئىشلارغا ئىستېمال قىلىپ تۈگىتىلىدۇ ... كىشىلەر ھەمىشە نەزىرىنى تەئەججۇپلەنگەن ھالدا جۇغلانغان بۇ بايلىققا تىكىدۇ، بولۇپمۇ بۇ بايلىقلار ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ قولىغا مەركەزلەشكەندە تېخىمۇ شۇنداق قىلىدۇ. لېكىن، ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان نۇرغۇن بايلىق دەريادىكى توختىماي ئېقىۋاتقان سۇغا ئوخشاش ئېقىپ كىرىدۇ ھەمدە كىشىلەر ئۇنتۇپ قالغان ئىستېمال دېڭىزىدا يوقاپ كېتىدۇ. لېكىن، شۇنىسىمۇ باركى، بۇ ئەبەدىي ئىستېمال بارلىق راھەتنىڭ شەرتى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىدىكى شەرتتۇر. بۇ يىللىق مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى ۋە تەقسىم قىلىنىشى ئالدى بىلەن تەتقىقاتنىڭ ئوبيېكتىغا ئايلىنىشى لازىم. ئەمەلىي جۇغلانما ئىككىنچى دەرىجىلىك ئەھمىيەتكە ئىگە؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە، ئۇ يىللىق مەھسۇلاتنىڭ تەقسىم قىلىنىشىغا تەسىر كۆرسەتكەنلىكتىن، شۇنداق ئەھمىيەتكە ئىگە بولغان ... بۇ يەردە (تومپسون ئەسىرىدە) ئەمەلىي جۇغلانما ۋە ئۇنىڭ تەقسىم قىلىنىشىنى كۆزەتكەندە، ئۇنى ھەمىشە ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى بىلەن باغلاپ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىگە تەۋە ئورۇنغا قويغان. لېكىن باشقا بارلىق سىستېمىلار ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى كۆزەتكەندە، ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى جۇغلانما ۋە ھازىرقى



تەقسىمات ئۇسۇلىنىڭ ئەبەدىيلىشىشى بىلەن باغلاپ، ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرىنى ئۇنىڭغا تەۋە ئورۇنغا قويغان. ھازىرقى تەقسىمات ئۇسۇلىغا سېلىشتۇرغاندا، پۈتكۈل ئىنسانىيەتتە ئۈزلۈكسىز، تەكرار كۆرۈلگەن نامراتلىق ياكى گۈللىنىش ئېتىبارغا ئېلىنمايدىغان مەسىلە دەپ ھېسابلانغان. ئۇلار زوراۋانلىق، ئالدامچىلىق ۋە تەۋەككۈلچىلىكنى مەڭگۈ ساقلاپ قېلىشتىن ئېرىشكەن نەتىجىلەرگە بىخەتەرلىك دەپ نام بەرگەن. بۇنداق ساختا بىخەتەرلىكنى ساقلاش ئۈچۈن، ئىنسانىيەتنىڭ بارلىق ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى شەپقەتسىز ھالدا قۇربان بولۇپ كېتىدۇ.» (يۇقىرىقى كىتاب 440 -، 443 - بەتلەر)

---

تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەسلىدىكى كۆلەم بويىچە ئېلىپ بېرىلىشىغا توسقۇنلۇق قىلىدىغان كاشىلىلارنى بىر چەتكە قويۇپ تۇرساق، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا تۆۋەندىكىدەك ئىككى خىل نورمال ئەھۋال بولىدۇ:

ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئەسلىدىكى كۆلەم بويىچە ئېلىپ بېرىلىدۇ؛

ياكى قوشۇمچە قىممەت كاپىتاللىشىدۇ، يەنى جۇغلىنىدۇ.

## I . ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش

ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ھالىتىدە، ھەر يىلى ياكى بىر يىل ئىچىدىكى كۆپ قېتىملىق ئوبوروت داۋامىدا دەۋرلىك ئىشلەپچىقىرىلغان ۋە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەتنى ئۇنىڭغا ئىگىدارلىق قىلغۇچى كاپىتالىستلار ئىستېمال قىلىپ تۈگىتىدۇ، دېمەك ئۇنۇمسىز ئىستېمال قىلىپ تۈگىتىدۇ.

مەھسۇلات قىممىتىنىڭ بىر قىسمى قوشۇمچە قىممەتتىن تەركىب تاپىدۇ، قالغان قىسمى مەھسۇلات قىممىتى ئىچىدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە مەھسۇلات

قىممىتى ئېچىدىكى سەرپ قىلىنىپ بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتالدىن شەكىللەنگەن ئاشۇ قىسىم قىممەتتىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ ئەھۋال تاۋار كاپىتالى سۈپىتىدە ئوبوروتقا ئۈزلۈكسىز كىرىپ تۇرىدىغان ھەم ئوبوروتتىن ئۈزلۈكسىز چىقىپ تۇرىدىغان، شۇنىڭدەك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ياكى ئىستېمال ۋاستىلىرى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ياكى شەخسلەر ئىستېمالىغا كىرگۈزۈلىدىغان ئومۇمىي مەھسۇلات مىقدارىغا ھەرگىز تەسىر يەتكۈزىدۇ، ئۇنىڭ قىممىتىگىمۇ ھەرگىز تەسىر يەتكۈزمەيدۇ. ئۆزگەرمەس كاپىتالنى بىر چەتكە قايرىپ تۇرساق، بۇنداق ئەھۋال يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى تەقسىماتىغىلا تەسىر يەتكۈزىدۇ.

ھەتتا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا، بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت مەھسۇلات شەكلىدە ئەمەس، بەلكى دائىم پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى كېرەك. ئۇنداق بولمايدىكەن، ئۇ ئىستېمال قىلىنىش ئۈچۈن پۇلدىن مەھسۇلاتقا ئايلىنالمايدۇ. بۇ يەردە، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئەسلىدىكى تاۋار شەكلىدىن پۇلغا ئايلىنىشىنى يەنىمۇ مۇھاكىمە قىلىش كېرەك. ئىشنى ئوڭايلاشتۇرۇش ئۈچۈن، بۇ مەسىلىنى ناھايىتى ئاددىي شەكىلدە پەرەز قىلايلى، دېمەك، ئوبوروت قىلىنىدىغىنى مېتال پۇل، يەنى ئەمەلىي قىممەتداش پۇل دەپ پەرەز قىلايلى.

يۇقىرىدا بايان قىلىنغان ئاددىي تاۋار ئوبوروتىنىڭ قانۇنىيىتى (1 - كىتاب 3 - باب[81] ) بويىچە، بىر دۆلەتنىڭ مېتال پۇل مىقدارى تاۋار ئوبوروتىغا يېتىپلا قالماستىن، يەنە پۇل ئوبوروتىنىڭ ئۆزگىرىشىگە تاقابىل تۇرالىشى كېرەك. بۇنداق ئۆزگىرىشنىڭ بىر قىسمى ئوبوروت سۈرئىتىدىكى ئۆزگىرىشتىن، بىر قىسمى تاۋار باھاسىدىكى ئۆزگىرىشتىن، بىر قىسمى پۇل



چىقىم ۋاستىسى ياكى ھەقىقىي ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىش نىسبىتىدىكى پەرق ۋە ئۆزگىرىشتىن ھاسىل بولىدۇ. ھازىرقى پۇل مىقدارىنىڭ خەزىنىدىكى پۇل ۋە ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇلغا بۆلۈنۈش نىسبىتى ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ، لېكىن پۇلنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ھەمىشە خەزىنىدىكى پۇل سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان پۇل بىلەن ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇل سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان پۇلنىڭ يىغىندىسىغا تەڭ بولىدۇ. بۇ پۇل مىقدارى (قىممەتلىك مېتال مىقدارى) جەمئىيەتتىن تەدرىجىي جۇغلانغان خەزىنە پۇلدۇر. خەزىنىدىكى پۇلدىن ئۇپراپ تۈگەپ كەتكەن قىسمىنى باشقا مەھسۇلاتلارغا ئوخشاش ھەر يىلى تولۇقلاپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. ئەمەلىيەتتە، بۇ شۇ دۆلەتنىڭ بىر قىسىم يىللىق مەھسۇلاتلىرىنى ئالتۇن - كۈمۈش ئىشلەپچىقىرىدىغان دۆلەتلەرنىڭ مەھسۇلاتىغا بىۋاسىتە ياكى ۋاستىلىك ئايرىۋاشلاش يولى بىلەن ئېلىپ بېرىلىدۇ. لېكىن، بۇنداق سودىنىڭ خەلقئارالىق خاراكتېرى ئۇنىڭ ئاددىي جەريانىنى يوشۇرۇپ تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، مەسىلىنى ئەڭ ئاددىي، ئەڭ ئېنىق ئىپادىلەش ئۈچۈن، ئالتۇن بىلەن كۈمۈش شۇ دۆلەتنىڭ ئۆزىدە ئىشلەپچىقىرىلغان، شۇنىڭ بىلەن بىرگە، ئالتۇن - كۈمۈش ئىشلەپچىقىرىش ھەربىر دۆلەتتە ئىجتىمائىي ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر قىسمىغا ئايلانغان دەپ پەرەز قىلىش لازىم.

زىبۇزىنىنەت ياساش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئالتۇن - كۈمۈشنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ تۇرساق، ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇن - كۈمۈشنىڭ ئەڭ تۆۋەن مىقدارى ھەر يىلى پۇل ئوبوروتىدا ئۇپراپ كەتكەن پۇل مېتالىغا تەڭ بولۇشى كېرەك. ئىككىنچىدىن، ئەگەر ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ۋە

ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋار مىقدارىنىڭ قىممەت سوممىسى ئېشىپ بارسا، لېكىن ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋارنىڭ ئاشقان ئومۇمىي قىممىتى ۋە ئوبوروتقا (ئۇنىڭغا مۇناسىپ بولغان پۇل خەزىنىسى) كېرەكلىك پۇلنىڭ ئومۇمىي مىقدارى پۇل ئوبوروتى سۈرئىتىنىڭ تېزلىشىشى ۋە پۇل تۆلەش ۋاستىسىنىڭ كېڭىيىشى تۈپەيلىدىن (يەنى ئالدى - ساتتىدا ھەقىقىي پۇلنى ئىشلەتمەي، ھەر دائىم بىر - بىرىنىڭ قەرزىنى ئۈزۈپ تۇرسا بالانس بولۇپ كەتمىسە، ئۇ چاغدا ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئالتۇن - كۈمۈشمۇ ئېشىپ بېرىشى كېرەك.

شۇڭا، ھەر يىلى بىر قىسىم ئىجتىمائىي ئەمگەك كۈچلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئالتۇن - كۈمۈش ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىشى لازىم.

چۈنكى، بۇ يەردە ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى پەرەز قىلىۋاتىمىز، شۇڭا، ئالتۇن - كۈمۈش ئىشلەپچىقىرىشى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان كاپىتالىستلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئالتۇن - كۈمۈشنىڭ يىللىق ئوتتۇرىچە ئۇپراش مىقدارى ۋە ئالتۇن - كۈمۈشنىڭ ئوتتۇرىچە ئىستېمال قىلىنىش دائىرىسى بىلەنلا چەكلىنىشى كېرەك؛ بىز قىلغان پەرەز بويىچە، ئۇلار ھېچنەرسىنى كاپىتاللاشتۇرماي، ھەر يىلى ئىستېمال قىلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەتنى بىۋاسىتە پۇل شەكلىدە ئوبوروتقا سالىدۇ. بۇنداق پۇل شەكلى ئۇلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، باشقا ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا ئوخشاش مەھسۇلاتنىڭ ئايلاندۇرۇلغان شەكلى بولماستىن، بەلكى مەھسۇلاتنىڭ ناتۇرال شەكلىدىن ئىبارەت.

ئىككىنچىدىن، ئىش ھەققىگە، يەنى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىگە كەلسەك، بۇ يەردە ئۇ مەھسۇلاتنى سېتىش يولى بىلەن، يەنى مەھسۇلاتنى پۇلغا



ئايلاندۇرۇش يولى بىلەن ئەمەس، بەلكى مەھسۇلات ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ، چۈنكى بۇنداق مەھسۇلاتنىڭ ناتۇرال شەكلى باشتىلا پۇل شەكلىدە بولىدۇ.

ئۈچىنچىدىن، قىممەتلىك مېتال مەھسۇلاتلىرى ئىچىدىكى دەۋرىيلىك ئىستېمال قىلىنىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بىلەن تەڭ قىسمى يەنى ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتال قىممىتى بىلەن بىر يىل ئىچىدىكى ئىستېمال قىلىنىدىغان ئۆزگەرمەس تۇراقلىق كاپىتال قىممىتى تەڭ بولغان قىسمىدىمۇ ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ.

بىز ئالدى بىلەن $G-W\cdots P\cdots G'$ شەكلىدە قىممەتلىك مېتال ئىشلەپچىقىرىشقا سېلىنغان كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ۋە ئوبوروتىنى كۆزىتىمىز. $G-W$. ئىچىدىكى $W$ ئەمگەك كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان بولۇپلا قالماي، بەلكى يەنە $P$ ئىچىدىكى قىسمەن قىممىتىلا سەرپ قىلىنغان تۇراقلىق كاپىتالدىن تەركىب تاپقانكەن، ئۇنداقتا، ناھايىتى روشەنكى، مەھسۇلات $G'$ نىڭ پۇل سوممىسى ئىش ھەققىگە سېلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە سېلىنغان تۇراقسىز ئۆزگەرمەس كاپىتالنى، سەرپ قىلىنغان تۇراقلىق كاپىتال قىممىتى قىسمىنى، قوشۇمچە قىممەتنى قوشقانغا تەڭ بولىدۇ. ئەگەر ئالتۇننىڭ ئادەتتىكى قىممىتى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، بۇ پۇل سوممىسى كېيىنكىسىنىڭ يىغىندىسىدىن ئاز بولسا، ئۇ ھالدا ئالتۇن كانلىرىغا سېلىنغان مەبلەغنىڭ ئۈنۈمى بولمىغان بولىدۇ ياكى ئەگەر بۇ ئومۇمىيۈزلۈك ئەھۋالغا ئايلانسا، قىممىتى ئۆزگەرمەيدىغان تاۋارلارغا سېلىشتۇرغاندا، ئالتۇننىڭ قىممىتى كەلگۈسىدە ئېشىپ كېتىدۇ. دېمەك، تاۋارنىڭ باھاسى چۈشۈپ كېتىدۇ. شۇڭا، $G-W$ گە

سېلىنىدىغان پۇل سوممىسىمۇ كەلگۈسىدە ئازىيىپ كېتىدۇ .

ئەگەر بىز ئاۋۋال G دا ، يەنى $G — W \cdots P \cdots G'$ نىڭ باشلىنىش نۇقتىسىدا ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتالنىڭ تۇراقسىز قىسمىنى كۆزىتىدىغان بولساق ، بەلگىلىك پۇل سوممىسىنىڭ ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ ھەققىنى تۆلەش ۋە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىپ ، ئوبوروتقا سېلىنىدىغانلىقىنى كۆرىمىز . لېكىن ، ئۇ بۇ كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ئارقىلىق ئوبوروتتىن چىقىرىلىپ ، يېڭىۋاشتىن ئوبوروتقا سېلىنمايدۇ . مەھسۇلات ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلىدىلا پۇل بولىدۇ ، ئۇنى ئايرىۋاشلاش ، ئوبوروتقا قاتناشتۇرۇش ئارقىلىق پۇلغا ئايلاندۇرۇش ھاجەتسىز . ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىن ئوبوروت ساھەسىگە كىرگەندە ، تاۋار كاپىتالى شەكلى بىلەن كىرىپ ، ئاندىن پۇل كاپىتالىغا ئايلانماستىن ، بەلكى پۇل كاپىتالى شەكلىدە كىرىپ ، ئاندىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىدۇ ، دېمەك ، ئۇنىڭغا يېڭىۋاشتىن ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى سېتىۋېلىنىدۇ . ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلىنغان تۇراقسىز كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى مەھسۇلاتنى سېتىش يولى بىلەن تولۇقلانماستىن ، بەلكى مەھسۇلاتنىڭ ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلى بىلەن تولۇقلىنىدۇ ؛ شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئۇنىڭ قىممىتىنى پۇل شەكلىدە ئوبوروتتىن قايتا چىقىرىۋېلىش ئەمەس ، بەلكى يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان ئۈستىلىمە پۇل ئارقىلىق تولۇقلاش كېرەك .

بۇ تۇراقسىز كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭ ، ئوبوروت مەزگىلى بەش ھەپتە ، ئەمگەك مەزگىلى تۆت ھەپتە ، ئوبوروت مەزگىلى بىر ھەپتە دەپ پەرەز قىلايلى . باشتىلا بەش ھەپتە بويىچە ، پۇلنىڭ بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىغا ئالدىن



تۆلىنىشى ، بىر قىسمى ئىش ھەققىگە تەدرىجىي چىقىم قىلىش ئۈچۈن تەييارلاپ قويۇلۇشى كېرەك . ئالتىنچى ھەپتىدىن باشلاپ 400 فوند ستېرلىڭ قايتىپ كېلىدۇ ، 100 فوند ستېرلىڭ بوشايدۇ . بۇنداق ئەھۋال توختىماي تەكرارلىنىپ تۇرىدۇ . ئىلگىرىكىگە ئوخشاش ، بۇ يەردىمۇ ئوبوروت بولۇۋاتقان بەلگىلىك ۋاقىت ئىچىدە 100 فوند ستېرلىڭ ئۈزلۈكسىز بوشىغان پۇل شەكلىدە تۇرىدۇ . لېكىن ، بۇ 100 فوند ستېرلىڭ قالغان 400 فوند ستېرلىڭغا ئوخشاش يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان ئۈستىلىمە پۇلدىن تەركىب تاپىدۇ . بۇ يەردە ، ھەر يىلى ئون قېتىم ئوبوروت بولىدۇ ؛ ئىشلەپچىقىرىلغان يىللىق مەھسۇلات 5000 فوند ستېرلىڭلىق ئالتۇنغا تەڭ بولىدۇ (بۇ يەردە ، مۇئامىلە مەزگىلى تاۋارنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى ئۈچۈن كەتكەن ۋاقىتتىن تەركىب تاپمايدۇ ، بەلكى پۇلنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىغا ئايلىنىشى ئۈچۈن كەتكەن ۋاقىتتىن تەركىب تاپىدۇ ) .

ئوخشاش شارائىتتا ئوبوروت قىلىنىدىغان باشقا ھەرقانداق 500 فوند ستېرلىڭ كاپىتال ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرىدىغان پۇل شەكلى ھاسىل بولغان تاۋار كاپىتالىنىڭ ئايلىنىش شەكلىدۇر . بۇ تاۋار كاپىتالى ھەر تۆت ھەپتىدە بىر قېتىم ئوبوروتقا سېلىنىدۇ ، ئۇنى سېتىش ئارقىلىق ، دېمەك ، بىر مەزگىلدىن كېيىن ئىلگىرى قوشۇپ بېرىلگەن پۇلنى چىقىرىۋېلىش ئارقىلىق ، ئۈزلۈكسىز ھالدا پۇل شەكلىگە يەنە يېڭىۋاشتىن ئېرىشىدۇ . ئەكسىچە ، بۇ يەردە ، ھەربىر ئوبوروت مەزگىلىدە يېڭىدىن قوشۇپ بېرىلگەن 500 فوند ستېرلىڭ پۇل ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدىن ئوبوروتقا سېلىنىپ ، ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى ۋە ئەمگەك كۈچى ئوبوروتتىن ئۈزلۈكسىز چىقىرىلىپ تۇرىدۇ . ئوبوروتقا سېلىنغان بۇ پۇل شۇ

كاپىتالنى ئايلاندۇرۇپ ئاندىن ئوبوروتتىن چىقىرىلمايدۇ ، بەلكى يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇن مىقدارى ئارقىلىق ئۈزلۈكسىز كۆپىيىپ تۇرىدۇ .

ئەگەر بىز بۇ تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنى كۆزەتسەك ھەممە يۇقىرىقىغا ئوخشاش ، ئۇ 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇنداقتا ، ئادەتتىكى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشىدا ، بۇ 100 فوند ستېرلىڭ ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنغاندىن كېيىن ئەمگەك كۈچىگە ئۈزلۈكسىز ھەق تۆلەشكە تولۇق يېتىدۇ . بۇ يەردە ، پۇل ئىشلەپچىقىرىشىدىمۇ بۇ سومما تولۇق يېتىدۇ . لېكىن ، ھەر بەش ھەپتىدە ئەمگەك كۈچىگە ھەق تۆلەشكە قايتىپ كەلگەن 100 فوند ستېرلىڭ بۇ ئەمگەك كۈچى مەھسۇلاتىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلى ئەمەس ، بەلكى بۇ ئەمگەك كۈچى ئارقىلىق يېڭىدىن ئۈزلۈكسىز ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتىنىڭ بىر قىسمى . ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۆز ئىشچىلىرىغا بىۋاستە ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان ئالتۇننىڭ بىر قىسمى بىلەن ھەق تۆلەيدۇ . دېمەك ، ھەر يىلى ئەمگەك كۈچىگە سېلىنغان ھەممە ئىشچىلار ئوبوروتقا سەرپ قىلغان بۇ 1000 فوند ستېرلىڭ ئوبوروت ئارقىلىق ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كەلمەيدۇ .

ئىككىنچىدىن ، تۇراقلىق كاپىتالغا كەلسەك ، كارخانا قۇرغاندا ئورغۇن پۇل كاپىتالى سەرپ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ ، شۇڭا ، بۇ پۇل شەكلى ئوبوروتقا سېلىنىدۇ . بارلىق تۇراقلىق كاپىتالغا ئوخشاش ، بۇ تۇراقلىق كاپىتالمۇ نەچچە يىل ئىچىدە بىر قىسىم بىر قىسىمدىن قايتىپ كېلىدۇ . لېكىن ، ئۇ مەھسۇلاتنى سېتىش ، شۇنىڭ نەتىجىسىدە ئۇنى پۇلغا ئايلاندۇرۇش يولى بىلەن ئەمەس ، بەلكى مەھسۇلات پۇلنىڭ بىۋاستە قىسمى سۈپىتىدە



قايتىپ كېلىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، بۇ كاپىتال ئوبوروتتىن پۇل چىقىرىۋېلىش يولى بىلەن ئەمەس ، بەلكى تېگىشلىك قىسمىدىكى مەھسۇلاتنى جۇغلاش يولى بىلەن ئۆزىنىڭ پۇل شەكلىنى تەدرىجىي ساقلايدۇ . قايتىدىن شەكىللەنگەن بۇ پۇل كاپىتالى دەسلەپتە تۇراقلىق كاپىتالغا ئىگە بولۇش مەقسىتىدە ئوبوروتقا سېلىنغان پۇل سوممىسىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ئوبوروتتىن پەيدىنپەي چىقىرىۋېلىنغان پۇل سوممىسى ئەمەس . ئۇ ئۇستىلمە پۇل مىقدارىدۇر .

ئۈچىنچىدىن ، قوشۇمچە قىممەتكە كەلسەك ، ئۇ ئوخشاشلا يېڭى مەھسۇلات پۇلىنىڭ بىر قىسمىغا باراۋەر بولۇپ ، ھەربىر يېڭى ئوبوروت مەزگىلىدە ئوبوروتقا سېلىنىدۇ ، بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە ، ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا ئىشلارغا چىقىم قىلىنىدۇ ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە زىبۇزىنىنەت بۇيۇملىرى خىراجىتى چىقىمى ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ .

لېكىن ، بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە بولغاندا ، بىر يىلدا ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇن — بازاردىن توختىماي ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىيالى ئېلىپ تۇرىدۇ ، لېكىن بازاردىن پۇل ئالمايدۇ ، بەلكى ئۇستىلمە پۇل شەكلىدە بازارنى ئۈزلۈكسىز تەمىنلەيدۇ — بىر يىلدا ئۆپرىغان پۇلنىڭ ئورنىنىلا تولۇقلايدۇ ، دېمەك ، جەمئىيەتتىكى باشتىن - ئاخىر خەزىنە پۇل ۋە ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇلدىن ئىبارەت ئىككى خىل شەكىلدە (گەرچە ئىككىسىنىڭ نىسبىتى ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرسىمۇ ) مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان پۇل مىقدارىنىلا تولۇقلايدۇ .

تاۋار ئوبوروتىنىڭ قانۇنىيىتى بويىچە ، پۇل مىقدارى ئوبوروتقا كېرەكلىك پۇل مىقدارىغا خەزىنە شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان پۇل مىقدارىنى قوشقانغا باراۋەر بولۇشى كېرەك ،

ئوبوروتىنىڭ تارىيمىشى ياكى كېڭىيىشىگە قاراپ خەزىنىدىكى پۇل كۆپىيىدۇ ، يا ئازىيىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، تۆلەش ۋاستىسى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان زاپاس فوندى شەكىللەندۈرۈش كېرەك . تۆلەش ئارقىلىق قەرزلەر ئۆزئارا بالانس بولمىغان چاغدا ، تاۋارلارنىڭ قىممىتى پۇل بىلەن تۆلىنىشى كېرەك . بۇ قىممەتنىڭ بىر قىسمى قوشۇمچە قىممەتتىن تەركىب تاپقان بولسا ، دېمەك ، تاۋار ساتقۇچىغا بىكارغا كەلگەن بولسا ، ئىشنىڭ ماھىيىتىنى ھەرگىز ئۆزگەرتەلمەيدۇ . بارلىق ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئىگىسىدۇر ، دەپ پەرەز قىلساق ، ئوبوروت ھەربىر بىۋاستە ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئارىسىدا بولىدۇ . ئۇلارنىڭ كاپىتالىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ تۇرساق ، كاپىتالىستىك ھالەت بويىچە تەھلىل قىلغاندا ، ئۇلارنىڭ يىللىق ئېشىنچا مەھسۇلاتىنى مۇنداق ئىككى قىسمغا بۆلگىلى بولىدۇ : بىر قىسمى بولغان a ئۇلارنىڭ زۆرۈر بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تولۇقلايدۇ ، يەنە بىر قىسمى بولغان b نىڭ بىر قىسمى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا سەرپ قىلىنىدۇ ، بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىشكە ئىشلىتىلىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، a ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ۋەكىللىك قىلىدۇ ، b قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ . لېكىن ، بۇنداق ئايرىش ئۇلارنىڭ ئومۇمىي مەھسۇلاتىنىڭ ئوبوروت قىلىنىشىغا كېرەكلىك پۇل مىقدارىنىڭ ئاز - كۆپلۈكىگە ھېچقانداق تەسىر كۆرسەتمەيدۇ . باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار مىقدارىنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمەيدۇ ، شۇڭا ، ئۇنىڭغا كېرەكلىك تاۋار مىقدارىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ . ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئايرىلىش ئۇسۇلى ئوخشاش بولغاندا ، ئىشلەپچىقارغۇچىلاردىمۇ ئوخشاشلا زاپاس پۇل فوندى بولۇشى كېرەك ، دېمەك ، ھەمىشە



پۇل شەكلى جەھەتتە بىر قىسىم ئوخشاش چوڭلۇقتا كاپىتال بولۇشى كېرەك ، چۈنكى پەرىزىمىز بويىچە ، ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى يەنىلا تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى بولىدۇ . بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، تاۋار قىممىتىنىڭ بىر قىسمى قوشۇمچە قىممەتتىن تەركىب تاپىدۇ ، بۇ تىجارەت كارخانىلىرىغا كېرەكلىك بولىدىغان پۇل مىقدارىغا ھەرگىز تەسىر كۆرسەتمەيدۇ .

تۇكقا قارشى چىقىپ ، G — W — G′ شەكلىدە چىڭ تۇرىدىغان بىر كىشى ئۇنىڭدىن : كاپىتالىستلار قانداق قىلىپ ئوبوروت ئىچىدىن ئۆزى ئوبوروتقا سالغان پۇلدىنمۇ كۆپرەك پۇلنى چىقىرىۋالالايدۇ ، دەپ سورىغان . روشەنكى ، بۇ يەردىكى مەسىلە قوشۇمچە قىممەتنىڭ **شەكىللىنىشى** ئەمەس . قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەكىللىنىشىدىكى بىردىنبىر سىر شۇكى ، كاپىتالىستلارنىڭ كۆزقارىشىدىن قارىغاندا ، ئۇ ئۆز - ئۆزىدىن مەلۇم . ئەگەر ئىشلىتىلگەن قىممەت سوممىسى قوشۇمچە قىممەت ئارقىلىق كۆپەيمىسە ، ئۇ ھەرگىز كاپىتال ھېسابلانمايدۇ . پەرىزىمىز بويىچە ئۇنى كاپىتال دەپ قارىساق ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەۋجۇتلۇقى ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇم بولىدۇ .

دېمەك ، گەپ قوشۇمچە قىممەتنىڭ قەيەردىن كەلگەنلىكىدە ئەمەس ، بەلكى قوشۇمچە قىممەتتىن كېلىپ چىقىدىغان پۇلنىڭ قەيەردىن كېلىدىغانلىقىدا .

ھالبۇكى ، بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىقىدا ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەۋجۇت بولۇشى ئۆز - ئۆزىدىن مەلۇم . شۇڭا ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ مەۋجۇتلۇقى پەرەز قىلىنىپلا قالماستىن ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئوبوروتقا سېلىنغان تاۋار مىقدارىنىڭ ئېشىنچا مەھسۇلاتتىن تەركىب تاپىدىغانلىقى پەرەز قىلىنىشى كېرەك ، دېمەك ، ئۇ ۋەكىللىك قىلغان قىممەت كاپىتالىستلار ئۆزىنىڭ

كاپىتالنى ئوبوروتقا سالغان چاغدا بىرگە سالغان قىممەت ئەمەس؛ شۇڭا، كاپىتالىستلار مەھسۇلاتىنى ئوبوروتقا سالغاندا ئۆزىنىڭ كاپىتالىدىن ئارتۇق سوممىنى سالدى ھەمدە ئۇنى ئوبوروتتىن يەنە چىقىرىۋالدۇ دەپ پەرەز قىلىش كېرەك.

كاپىتالىستلارنىڭ ئوبوروتقا سالغان تاۋار كاپىتالىنىڭ قىممىتى ئۇلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش شەكلى ئارقىلىق ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتىدىن يۇقىرى بولىدۇ (بۇنىڭ نەدىن كەلگەنلىكى چۈشەندۈرۈلمەيدۇ ياكى چۈشەنگىلى بولمايدۇ، لېكىن، بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىقىنىڭ نۇقتىئىنەزىرى بويىچە قارىغاندا، بۇ پاكىت). شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ ئالدىنقى شەرت ئاستىدا، ناھايىتى روشەنكى، يالغۇز كاپىتالىست A لا ئەمەس، كاپىتالىست B، C، D لارمۇ تاۋار ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق، ئوبوروتتىن ئۈزلۈكسىز ھالدا دەسلەپكى ئالدىن تۆلىگەن ۋە تەكرار ئالدىن تۆلىگەن كاپىتال قىممىتىدىن يۇقىرى قىممەتنى چىقىرىۋالىدۇ. A، B، C، D لار ئۈزلۈكسىز ھالدا تاۋار كاپىتالى شەكلى ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلى بىلەن ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان تاۋار قىممىتىدىن يۇقىرى تاۋار قىممىتىنى ئوبوروتقا سېلىپ تۇرىدۇ، — بۇنداق ھەرىكەت ئۆز فۇنكسىيىسىنى مۇستەقىل ئادا قىلىدىغان ھەربىر كاپىتالغا ئوخشاش كۆپ تەرەپلىمىلىك بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۇلار ئۈزلۈكسىز ھالدا ئۇلارغا ئۆزلىرى ئالدىن تۆلىگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممەت سوممىسىغا باراۋەر كېلىدىغان قىممەت سوممىسىنى تەقسىم قىلىپ بېرىشى كېرەك (يەنى ئۆزلىرى ئوبوروتتىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى چىقىرىۋېلىپ تۇرۇشى كېرەك)؛ ئوخشاشلا، ئۇلارغا مۇنداق بىر قىممەت سوممىسىنى ئۈزلۈكسىز



تەقسىم قىلىپ بېرىش كېرەك، بۇ قىممەت سوممىسى ئۇلار ھەرقايسى تەرەپتىن تاۋار شەكلى ئارقىلىق ھەمدە ئۆزلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىلى قىممىتىدىن ئېشىپ كېتىپ شەكىللەنگەن تاۋار قىممىتى ئېشىنچىسى سۈپىتىدە ئوبوروتقا سېلىنىدىغان سوممىدۇر.

لېكىن، تاۋار كاپىتالى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرى ۋە ئۇنىڭدىكى قوشۇمچە قىممەت سەرپ قىلىنىشتىن ئىلگىرى پۇلغا ئايلىنىشى لازىم. بۇ پۇل نەدىن كېلىدۇ؟ بۇ قارىماققا تەستەك كۆرۈنىدۇ، ھازىرغا قەدەر بۇ مەسىلىگە يا تۇك، يا باشقا بىرەرسى جاۋاب بەرگىنى يوق.

پۇل كاپىتالى شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن تۇراقسىز كاپىتال 500 فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلايلى، مەيلى ئۇنىڭ ئوبوروت مەزگىلى قانداق بولسۇن، ئۇنىڭ ھەممىسى جەمئىيەتنىڭ، يەنى كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ بارلىق تۇراقسىز كاپىتالىدۇر. ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممىتى 100 فوند ستېرلىڭ دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا، پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپى قانداق قىلىپ ئۈزلۈكسىز ھالدا ئوبوروتقا 500 فوند ستېرلىڭ سېلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭدىن يەنە ئۈزلۈكسىز ھالدا 600 فوند ستېرلىڭ چىقىرىۋالالايدۇ؟

500 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتالى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلانغاندىن كېيىن، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا 600 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار قىممىتىگە ئايلىنىدۇ، شۇڭا، يالغۇز دەسلەپتە ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالىغا باراۋەر كېلىدىغان 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار قىممىتىلا ئەمەس، بەلكى يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان 100 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەتمۇ ئوبوروت باسقۇچىدا تۇرىدۇ.

بۇ ئۇستىلمە 100 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت تاۋار شەكلىدە ئوبوروتقا سېلىنغان بولىدۇ . بۇنىڭدا شەك يوق . لېكىن ، بۇ ھەرىكەت ئارقىلىق بۇ ئۇستىلمە تاۋار قىممىتىنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى ئۈچۈن ھېچقانداق ئۇستىلمە پۇل تەمىنلەپ بەرگىلى بولمايدۇ .

بۇ قىيىنچىلىقتىن نەيرەڭ ئىشلىتىپ ، ئۆزىنى قاچۇرۇشقا بولمايدۇ .

مەسىلەن ، ئۆزگەرمەس تۇراقسىز كاپىتالغا كەلسەك ، ناھايىتى روشەنكى ، ئۇنى بارلىق كىشىلەر بىرلا ۋاقىتتا سالغان ئەمەس . كاپىتالىست A ئۆز تاۋىرىنى ساتقان ، دېمەك ، ئۇنىڭ ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالى پۇل شەكلىگە كىرگەندە ، سېتىۋالغۇچى B نىڭ پۇل شەكلىدىكى كاپىتالى ئەكسىچە خۇددى شۇ A ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ شەكلىگە كىرىدۇ . ئەينى بىر ھەرىكەت تۈپەيلىدىن A ئۆزى ئىشلەپچىقارغان تاۋار كاپىتالىنى يەنە پۇل شەكلىگە كىرگۈزىدۇ ، B بولسا ئۆز كاپىتالىنى يەنە ئىشلەپچىقىرىش شەكلىگە كىرگۈزۈپ ، ئۇنى پۇل شەكلىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرىدۇ ؛ ئەنە شۇ بىر پۇل سوممىسىنىڭ ئۆزى ھەرقانداق ئاددىي سېتىۋېلىشتىن ئىبارەت بولغان G – W دىكىگە ئوخشاش بۇ ئىككى تەرەپلىمە جەرياندا ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، A پۇلىنى يەنە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئايلاندۇرسا ، ئۇنى C دىن سېتىۋالىدۇ ، C بولسا شۇ پۇل بىلەن B غا ھەق تۆلەيدۇ ۋەھاكازا . مۇشۇنداق بولسا ، مەسىلە ئايدىڭ بولغان بولاتتى ، لېكىن :

بىز بايان قىلغان تاۋار ئوبوروتىدىكى ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارى توغرىسىدىكى بارلىق قانۇنىيەتلەر (بىرىنچى كىتاب



3 - باب ) ھەرگىز ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرى تۈپەيلىدىن ئۆزگىرىپ كەتمەيدۇ .

دېمەك ، ئەگەر جەمئىيەتنىڭ پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىنىدىغان تۇراقسىز كاپىتالى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ دېسەك ، ئۇنداقتا ، مۇنۇلار نەزەردە تۇتۇلىدۇ : بىر تەرەپتىن ، ئۇ بىرلا ۋاقىتتا ئالدىن تۆلەنگەن پۇل بولۇشى ، يەنە بىر تەرەپتىن ، بۇ پۇل تۆرتكە بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى 500 فوند ستېرلىڭدىن كۆپ بولۇشى كېرەك ، چۈنكى ئۇ ئوخشاش بولمىغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ پۇل فوندلىق رولىنى گىرەلىشىپ ئۆتىشى كېرەك . دېمەك ، بۇنداق ئىزاھلاش ئۇسۇلى پۇلنىڭ مەۋجۇت بولۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ ، لېكىن بۇ پۇلنىڭ قەيەردە مەۋجۇتلۇقىنى چۈشەندۈرۈش كېرەك . —

ئىككىنچىدىن ، مۇنداق دەيدىغانلار بولۇشى مۇمكىن ، كاپىتالىست A ئىشلەپچىقارغان بۇيۇملار كاپىتالىست B تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىدۇ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا ئىشلار ئۈچۈن ئىستېمال قىلىنىدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن ، B نىڭ پۇلى A نىڭ تاۋار كاپىتالىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ، شۇنداق قىلىپ ، ئوخشاش پۇل سوممىسى ھەم B نىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ، ھەم A نىڭ تۇراقسىز ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ . لېكىن ، بۇ يەردە جاۋاب بېرىدىغان مەسىلىنى بىۋاستە ھەل قىلىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىش كېرەك . دېمەك ، B ئۆزىنىڭ كىرىمىنى قاپلاشقا ئىشلىتىلىدىغان پۇلغا قەيەردىن ئېرىشىدۇ ؟ ئۇ ئۆز مەھسۇلاتىدىكى ئاشۇ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەتنى قانداق قىلىپ پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ؟ —

ئۈچىنچىدىن ، مۇنداق دەيدىغانلار بولۇشى مۇمكىن ، تۇراقسىز ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ، يەنى A ئۆز ئىشچىلىرىغا

ئۇزلۇكسىز ئالدىن تۆلەپ بېرىدىغان قىسمىمۇ ئوبوروتتىن ئۇنىڭغا توختىماي قايتىپ تۇرىدۇ؛ ئۇنىڭ ئىچىدىكى بىر قىسمىلا ئىش ھەققى تۆلەش ئۈچۈن A نىڭ قولىدا ئالمىشىپ تۇرىدۇ. لېكىن پۇلنىڭ چىقىم قىلىنىشى ۋە ئىش ھەققىگە سەرپ قىلىنغان پۇلنىڭ قايتىپ كېلىشى ئۈچۈن مەلۇم ۋاقىت ئۆتىدۇ، بۇ مەزگىلدە، ئىش ھەققىگە چىقىم قىلىنىدىغان پۇلنىڭ باشقا رولى بولغاندىن سىرت، يەنە بۇ ئارقىلىق قوشۇمچە قىممەتنى پۇلغا ئايلاندۇرغىلى بولىدۇ.

— لېكىن، بىزگە مەلۇمكى، بىرىنچىدىن، بۇ ۋاقىت قانچە ئۇزاققا سوزۇلسا، كاپىتالىست A نىڭ دائىم ئۆز يېنىدا ساقلايدىغان زاپاس پۇل مىقدارى شۇنچە كۆپ بولۇشى كېرەك. ئىككىنچىدىن، ئىشچىلار پۇل خەجلەپ تاۋار سېتىۋالىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بۇ تاۋارلاردىكى قوشۇمچە قىممەتنى مۇناسىپ ھالدا پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ. دېمەك، ئوخشاش بىر پۇل ھەم ئۆزگىرىشچان كاپىتال شەكلىدە ئالدىن تۆلىنىدۇ، ھەم مۇناسىپ ھالدا قوشۇمچە قىممەتنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ يەردە بۇ مەسىلىنى تېخىمۇ چوڭقۇر مۇھاكىمە قىلىشىمىزنىڭ ئورنى يوق، لېكىن شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ شۇنىڭدەك ئۇلارغا بېقىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىدىغان خادىملارنىڭ ئىستېمالى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىستېمالى بىلەن تەڭ ئېلىپ بېرىلىدۇ؛ شۇنداق قىلىپ، ئىشچىلار پۇللىرىنى ئوبوروتقا سېلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، كاپىتالىستلارمۇ كىرىم سۈپىتىدىكى قوشۇمچە قىممىتىنى خەجلەش ئۈچۈن پۇللىرىنى ئوبوروتقا سالىدۇ؛ شۇڭا، ئۇلار پۇلىنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىشى كېرەك. بايا چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەندەك، زۆرۈر بولغان بۇ پۇل مىقدارى كېمىيىشى مۇمكىنكى، يوقىمايدۇ. —



تۆتىنچىدىن، مۇنداق دەيدىغانلار بولۇشى مۇمكىن، تۇراقلىق كاپىتالغا تۇنجى قېتىم سېلىنما سالغاندا، ھەمىشە نۇرغۇن پۇل ئوبوروتقا سېلىنىدۇ، سېلىنما سالغۇچى پۇلنى تەدرىجىي، ئاز - ئازدىن، نەچچە يىل ئىچىدە ئوبوروتتىن چىقىرىۋالىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنى پۇلغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن شۇ پۇل كۇپايە قىلمامدۇ؟

— بۇنىڭغا مۇنداق جاۋاب بېرىش كېرەك: ئېھتىمال 500 فوند ستېرلىڭ (زۆرۈر تەييارلىق فوندى سۈپىتىدىكى خەزىنە پۇلىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) ئىچىدە تۇراقلىق كاپىتال قىلىپ ئىشلىتىلگەن پۇل بار بولۇپ، ئۇنى بۇ پۇلنى سالغان كىشى ئىشلەتمىسە، باشقا بىرسى ئىشلىتىشى مۇمكىن. بۇنىڭدىن باشقا، تۇراقلىق كاپىتال قىلىپ ئىشلىتىلىدىغان مەھسۇلاتنى سېتىۋېلىشقا سەرپ قىلىنىدىغان پۇل بىلەن بۇ تاۋارلاردىكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەققىمۇ تۆلەنگەن دەپ پەرەز قىلىنسا، بۇ پۇل نەدىن كەلدى؟ دېگەن مەسىلە كېلىپ چىقىدۇ. —

بۇنىڭغا بېرىلىدىغان جاۋاب تېپىلدى: ئەگەر $1000 \times x$ فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ئوبوروت قىلىنماقچى بولسا، بۇ تاۋار مىقدارىنىڭ قىممىتىدە قوشۇمچە قىممەت بولسۇن - بولمىسۇن، بۇ تاۋار مىقدارى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى بويىچە ئىشلەپچىقىرىلغان بولسۇن - بولمىسۇن، بۇ ئوبوروتقا كېرەكلىك پۇل مىقدارىدا ھەرگىز ئۆزگىرىش بولمايدۇ. **بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بۇ مەسىلە ئەسلىدىلا مەۋجۇت ئەمەس.** پۇلنىڭ ئوبوروت سۈرئىتى قاتارلىق باشقا شەرتلەر بېكىتىلگەن ئەھۋالدا، $1000 \times x$ فوند ستېرلىڭلىق قىممەتتىكى تاۋارنى ئوبوروت قىلىش ئۈچۈن، بەلگىلىك مىقداردىكى پۇل كېرەك بولىدۇ، بۇ پۇل مىقدارى بۇ قىممەتنىڭ شۇ تاۋارلارنى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا تەۋە بولۇشى بىلەن قىلچە

مۇناسىۋىتى يوق ، ئەگەر بۇ يەردە مەسىلە بار دېسەك ، ئۇ ئومۇمىي مەسىلە بىلەن بىردەك : يەنى بىر دۆلەتنىڭ تاۋار ئوبوروتىغا كېرەكلىك پۇل قەيەردىن كېلىدۇ ؟ دېگەن مەسىلىدۇر .

لېكىن ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، بۇ يەردە بىر پەۋقۇلئاددە **ساختا** مەسىلە ھەقىقەتەن مەۋجۇت . بۇ بولسىمۇ ، پۇلنى دەسلەپتە كاپىتالىست ئوبوروتقا سالىدۇ . ئىشچىلار تۇرمۇش ۋاستىلىرى خىراجىتىگە چىقىم قىلىدىغان پۇل دەسلەپتە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئەسلىدە كاپىتالىست ئۇ پۇلنى ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ۋاستىسى ياكى تۆلەش ۋاستىسى تەرىقىسىدە ئوبوروتقا سالىدۇ . بۇنىڭدىن تاشقىرى ، كاپىتالىست دەسلەپ ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس تۇراقلىق كاپىتالى ۋە تۇراقسىز كاپىتالىنىڭ پۇل شەكلىنى ھاسىل قىلىدىغان پۇلنىمۇ ئوبوروتقا سالىدۇ ؛ كاپىتالىست بۇ پۇلنى ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىش ۋاستىسى ياكى تۆلەش ۋاستىسى قىلىپ چىقىم قىلىدۇ . بۇنىڭدىن سىرت ، كاپىتالىست ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولالمايدۇ . لېكىن ، ھازىر پەقەت ئىككىلا باشلىنىش نۇقتىسى بار ، ئۇ بولسىمۇ كاپىتالىست بىلەن ئىشچى . قالغان ئۈچىنچى خىل كىشىلەر ياكى بۇ ئىككى سىنىپ ئۈچۈن خىزمەت قىلىپ ، ھەق سۈپىتىدە ئۇلاردىن پۇل ئالىدۇ ياكى ئۇلار ئۈچۈن خىزمەت قىلماي ، بەلكى يەر ئىجارىگە بېرىش ، ئۆسۈمگە ئېرىشىش قاتارلىق شەكىللەر ئارقىلىق قوشۇمچە قىممەتكە شېرىك بولىدۇ . قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەممىسى سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ يانچۇقىدا قالمايدۇ ، بەلكى ئۇنى باشقىلار بىلەن تەڭ بۆلۈشۈشى كېرەك ، بۇنىڭ نۇۋەتتىكى مەسىلە بىلەن ئالاقىسى يوق . گەپ



كاپىتالىستلارنىڭ قوشۇمچە قىممەت ئارقىلىق ئېرىشكەن پۇلنى كېيىن قانداق تەقسىم قىلىشىدا ئەمەس ، بەلكى قوشۇمچە قىممەتنى قانداق قىلىپ پۇلغا ئايلاندۇرۇشىدا . دېمەك ، بىز كۆزەتكەن ھاللاردا ، كاپىتالىستلارنى يەنىلا قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىردىنبىر ئىگىسى دەپ بىلىشىمىز كېرەك . ئىشچىلارغا كەلسەك ، بىز ئېيتىپ ئۆتكەندەك ، ئۇلارنىڭ ئوبوروتقا سالغان پۇلىدىن قارىغاندا ، ئىشچىلار پەقەت ئىككىنچى باشلىنىش نۇقتىسى ، كاپىتالىستلار بولسا بىرىنچى باشلىنىش نۇقتىسىدۇر . دەسلەپتە ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىلىپ ئالدىن تۆلەنگەن پۇلنى ئىشچىلار تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلغاندا ، ئىككىنچى ئوبوروت تاماملانغان بولىدۇ .

شۇڭا ، كاپىتالىستلار سىنىپى پۇل ئوبوروتىنىڭ بىردىنبىر باشلىنىش نۇقتىسىدۇر . ئەگەر بۇ سىنىپقا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى خىراجىتى ئۈچۈن 400 فوند ستېرلىڭ ، ئەمگەك كۈچى ھەققى ئۈچۈن 100 فوند ستېرلىڭ كېرەك بولسا ، ئۇ 500 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروتقا سالىدۇ . لېكىن ، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى 100% بولسا ، مەھسۇلات ئىچىدىكى قوشۇمچە قىممەت 100 فوند ستېرلىڭلىق قىممەتكە تەڭ بولىدۇ . كاپىتالىستلار سىنىپى ئوبوروتقا ئۈزلۈكسىز 500 فوند ستېرلىڭلا سېلىپ تۇرسا ، ئۇ قانداق قىلىپ ئوبوروتتىن ئۈزلۈكسىز ھالدا 600 فوند ستېرلىڭ ئالالايدۇ ؟ يوق نەرسىنى بار قىلغىلى بولمايدۇ . پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپى ئىلگىرى ئوبوروتقا سالمىغان نەرسىنى ھەرگىز ئوبوروتتىن چىقىرىۋالالمايدۇ .

بۇ يەردە ، ئۇن قېتىم ئوبوروت بولغان ئەھۋالدا ، قىممىتى 4000 فوند ستېرلىڭ كېلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە 1000 فوند ستېرلىڭلىق ئەمگەك كۈچىنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى

ئۇچۇن ئېھتىمال 400 فوند ستېرلىڭ بولسا بولىدىغانلىقىنى، قالغان 100 فوند ستېرلىڭمۇ 1000 فوند ستېرلىڭلىق قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروت قىلىنىشىغا يېتىدىغانلىقىنى سۆزلىمەي تۇرايلى. پۇل سوممىسى بىلەن شۇ پۇل ئارقىلىق ئوبوروت بولۇۋاتقان تاۋار قىممىتىنىڭ نىسبىتىنىڭ بۇ يەردىكى مەسىلە بىلەن ئالاقىسى يوق. مەسىلە يەنىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىۋېرىدۇ. ئەگەر ئوخشاش بىر پۇل بىرنەچچە قېتىم ئوبوروت قىلىنمايدىغان بولسا، 5000 فوند ستېرلىڭنى كاپىتال تەرىقىسىدە ئوبوروتقا سېلىشقا توغرا كېلەتتى ھەمدە قوشۇمچە قىممەتنى پۇلغا ئايلاندۇرۇش ئۇچۇن يەنە 1000 فوند ستېرلىڭ زۆرۈر بولاتتى. كېيىنكى پۇل مەيلى 1000 فوند ستېرلىڭ بولسۇن ياكى 100 فوند ستېرلىڭ بولسۇن، ئۇ زادى نەدىن كېلىدۇ دېگەن مەسىلە كېلىپ چىقىدۇ. مەيلى قانداقلا بولمىسۇن، ئۇ ئوبوروتقا سېلىنغان پۇل كاپىتالدىن ئېشىپ كەتكەن قىسمىدۇر.

ئەمەلىيەتتە، بىر قاراشقا بۇ نەرسە ھەرقانچە پارادوكس بولۇپ كۆرۈنسىمۇ، كاپىتالىستلار سىنىپى تاۋار ئىچىدىكى قوشۇمچە قىممەتنى ئىشقا ئاشۇرىدىغان پۇلنى ئوبوروتقا سالىدۇ. لېكىن، شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كېرەككى، كاپىتالىستلار سىنىپى ئۇنى ئالدىن تۆلەنگەن پۇل، يەنى كاپىتال سۈپىتىدە ئوبوروتقا سالمايدۇ. كاپىتالىستلار سىنىپى بۇ پۇلنى پەقەت شەخسىي ئىستېمال بۇيۇملىرى سېتىۋېلىش ئۇچۇن خەجلەيدۇ. شۇڭا، گەرچە كاپىتالىستلار سىنىپى بۇنداق ئوبوروتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولسىمۇ، بۇ پۇلنى ئالدىن تۆلىمەيدۇ.

بىر كاپىتالىست، مەسىلەن بىر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى بىر كارخانا قۇردى دەپ پەرەز قىلايلى. بىرىنچى يىلىدا، ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى خىراجىتى (4000 فوند



ستېرلىڭ) ۋە ئەمگەك كۈچى ھەققى (1000 فوند ستېرلىڭ) ئۇچۇن 5000 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتالى ئالدىن تۆلىگەن بولسا، قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىنى 100% دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنىڭ ئىگىلىگەن قوشۇمچە قىممىتى = 1000 فوند ستېرلىڭ بولىدۇ. يۇقىرىدا ئېيتىلغان 5000 فوند ستېرلىڭ ئۇ پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىگەن بارلىق پۇلنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. لېكىن ئادەم ياشىشى كېرەك، ئۇ يىل ئاخىرىغىچە بىر پۇڭمۇ ئالالمايدۇ. ئۇنىڭ ئىستېمالى ئۇچۇن 1000 فوند ستېرلىڭ لازىم دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنىڭدا شۇ پۇل بولۇشى كېرەك. ئۇ چوقۇم مەن بىرىنچى يىلىدا بۇ 1000 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلەيمەن دەيدۇ. لېكىن، بۇ يەردە سۇبيېكتىپ ئەھمىيەتكە ئىگە بولغان بۇ ئالدىن تۆلەش شۇنى بىلدۈرىدۇكى، بىرىنچى يىلىدا، ئۇ ئۆزىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا كېرەكلىك پۇلنى ئىشچىلارنىڭ ھەقسىز ئىشلەپچىقىرىشىدىن تولۇقلىماي، بەلكى يېنىدىن چىقىرىشى كېرەك. ئۇ بۇ پۇلنى كاپىتال ئورنىدا ئالدىن تۆلىمەيدۇ. ئۇ بۇ پۇلنى ئۆزى ئىستېمال قىلىدىغان تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن قىممەتداش نەرسە سۈپىتىدە خەجلىۋېتىدۇ. بۇ قىممەتنى ئۇ پۇل شەكلىدە سەرپ قىلىپ، ئوبوروتقا سالىدۇ، ئاندىن تاۋار قىممىتى شەكلىدە ئوبوروتتىن چىقىرىۋالىدۇ. ئۇ بۇ تاۋار قىممەتلىرىنى ئىشلىتىپ تۈگەتتى. شۇڭا، ئۇنىڭ بۇ تاۋارلىرىنىڭ قىممىتى بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى قالمىدى. ئۇنىڭ بۇ قىممەت ئۇچۇن چىقىم قىلغان پۇلى ئوبوروتتىكى پۇل ئامىلى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. لېكىن، ئۇ مەھسۇلات شەكلى ئارقىلىق بۇ پۇلنىڭ قىممىتىنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغاچقا، ئۇنىڭ قىممىتىمۇ ئۇنىڭغا تايىنىپ مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان مەھسۇلات بىلەن بىرگە يوقايدۇ. ئۇنىڭ قىممىتى پۈتۈنلەي

تۇگەيدۇ . لېكىن ، يىل ئاخىرىدا ئۇ 6000 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارنى ئوبوروتقا سېلىپ ، ئۇنى ساتىدۇ . شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا : 1 . ئۇ ئالدىن تۆلىگەن 5000 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتالى ، 2 . پۇلغا ئايلانغان 1000 فوند ستېرلىڭ قوشۇمچە قىممەت قايتىپ كېلىدۇ . ئۇ 5000 فوند ستېرلىڭنى كاپىتال تەرىقىسىدە ئالدىن تۆلىگەن ھەمدە ئوبوروتقا سالغان بولسا ، ئەمدى ئوبوروتتىن 6000 فوند ستېرلىڭ چىقىرىۋالىدۇ ، بۇنىڭ ئىچىدە 5000 فوند ستېرلىڭ ئۇنىڭ كاپىتالى ، 1000 فوند ستېرلىڭ ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممىتى . كېيىن پۇلغا ئايلانغان بۇ 1000 فوند ستېرلىڭ ئۇ كاپىتالىست سۈپىتىدە ئوبوروتقا سالغان پۇل ئەمەس ، بەلكى ئۇ ئىستېمالچى سۈپىتىدە ئوبوروتقا سالغان پۇلدۇر ، بۇ پۇللار ئالدىن تۆلەنگەن پۇل ئەمەس ، بەلكى خەجلىۋېتىلگەن پۇل . ئەمدى بۇ پۇللار ئۇ ياراتقان قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇل شەكلىدە ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كەلمەكتە . شۇنىڭدىن كېيىن بۇ خىل ھەرىكەت ھەر يىلى تەكرارلىنىدۇ . لېكىن ، ئىككىنچى يىلىدىن باشلاپ ، ئۇ سەرپ قىلغان 1000 فوند ستېرلىڭ ئىزچىل تۈردە ئۇ ياراتقان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئايلىنىش شەكلى ، يەنى پۇل شەكلىدىن ئىبارەت بولىدۇ . ئۇ بۇ پۇللارنى ھەر يىلى خەجلەپ تۈگىتىدۇ ، بۇ پۇللار يەنە ھەر يىلى ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىپ تۇرىدۇ .

ئەگەر ئۇنىڭ كاپىتالىنىڭ بىر يىل ئىچىدىكى ئوبوروت قېتىم سانى كۆپەيگەندىمۇ ، ھەرگىز بۇنداق ئۆزگىرىش بولمايتتى ، ئەلۋەتتە ، ۋاقىتنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى جەھەتتە ۋە ئۇنىڭ شەخسىي ئىستېمال ئۈچۈن ئوبوروتقا سالىدىغان ئالدىن تۆلەيدىغان پۇل كاپىتالىدىن ئېشىپ كەتكەن پۇل مىقدارى جەھەتتىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ .

كاپىتالىست بۇ پۇللارنى كاپىتال تەرىقىسىدە ئوبوروتقا



سالمايدۇ . لېكىن ، ئۇ قولىدىكى مەبلەغكە تايىنىپ ، قوشۇمچە قىممەت قايتىپ كەلگۈچە كۈن كەچۈرەلەيدۇ ، بۇمۇ كاپىتالىستنىڭ بىر ئالاھىدىلىكى .

بۇ ھالدا بىز ، كاپىتالىست ئۆز كاپىتالى تۇنجى قېتىم قايتىپ كەلگەنگە قەدەر ، ئۇنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئۈچۈن ئوبوروتقا سالغان پۇلى دەل ئۇ ياراتقان ھەمدە پۇلغا ئايلاندۇرغان قوشۇمچە قىممەتكە تەڭ دەپ پەرەز قىلايلى . يەككە كاپىتالىست ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا ، بۇنداق پەرەز خالىغانچە قىلىنغان پەرەز ئىكەنلىكى چىقىپ تۇرىدۇ . لېكىن ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئالدىنقى شەرت قىلىنغان ئەھۋالدا ، بۇ پەرەز پۈتكۈل كاپىتالىست سىنىپى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، مۇقەررەر توغرا . ئۇ شۇنى ئىپادىلەيدۇكى ، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئالدىنقى شەرت قىلىنغان ئەھۋالدا ، بارلىق ھەمدە پەقەت قوشۇمچە قىممەتلا ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا ئىشلارغا ئىشلىتىلگەنلىكىنى ، دېمەك ئەسلىدىكى كاپىتالنىڭ ھەرقانداق قىسمى ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا ئىشلارغا ئىشلىتىلمىگەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇ .

يۇقىرىقى پەرىزىمىز بويىچە ، ئىشلەپچىقىرىلغان بارلىق قىممەت مېتال (پەرەز = 500 فوند ستېرلىڭ ) ئۆپرىغان پۇلنى تولۇقلاشقىلا يېتىدۇ .

ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ بارلىق مەھسۇلاتىنى ، بۇنىڭ ئىچىدە ئۆزگەرمەس ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تولۇقلايدىغان قىسمىنى ھەم قوشۇمچە قىممەت شەكىللەندۈرىدىغان قىسمىنى ئالتۇن ئارقىلىق ئىگىلەيدۇ . دېمەك ، ئىجتىمائىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمى ئوبوروت داۋامىدا ئالتۇنغا ئايلانغان مەھسۇلاتتىن ئەمەس ، بەلكى ئالتۇندىن تەركىب تاپىدۇ . بۇ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت ئەسلىدىلا

ئالتۇندىن ئىبارەت، ئۇ ئوبوروت داۋامىدا مەھسۇلات چىقىرىۋېلىش ئۈچۈن ئوبوروتقا سېلىنىدۇ. بۇ يەردە، مەيلى ئىش ھەققى، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولسۇن، ياكى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنى تولۇقلاش بولسۇن، ھەممىسى شۇنداق بولىدۇ. دېمەك، ئەگەر بىر قىسىم كاپىتالىستلارنىڭ ئوبوروتقا سالغان تاۋار قىممىتى ئۆزى ئالدىن تۆلىگەن پۇل كاپىتالدىن كۆپ بولسا (قوشۇمچە قىممىتى كۆپ بولىدۇ)، ئۇنداقتا، يەنە بىر قىسىم كاپىتالىستلارنىڭ ئوبوروتقا سالغان پۇل قىممىتى ئۆزلىرى ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئوبوروتتىن ئۈزلۈكسىز چىقىرىۋېلىپ تۇرىدىغان تاۋار قىممىتىدىن كۆپ بولىدۇ (بۇ يەردىمۇ قوشۇمچە قىممەت كۆپ بولىدۇ). ئەگەر بىر قىسىم كاپىتالىستلار ئۆزى ئالدىن تۆلىگەن پۇلدىن كۆپرەك پۇلنى ئوبوروتتىن ئۈزلۈكسىز چىقىرىۋېلىپ تۇرسا، ئۇنداقتا، يەنە بىر قىسىم ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى شەكلىدە ئوبوروتتىن ئېلىپ تۇرىدىغان پۇلدىن كۆپرەك پۇلنى ئوبوروتقا سېلىپ تۇرىدۇ.

گەرچە بۇ 500 فوند ستېرلىڭلىق مەھسۇلاتتىن ئىبارەت ئالتۇننىڭ بىر قىسمى ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قوشۇمچە قىممىتى بولسىمۇ، لېكىن، ئۇنىڭ ھەممىسى تاۋار ئوبوروتىغا كېرەكلىك پۇلنى تولۇقلاشقىلا ئىشلىتىلىدۇ؛ ئۇنىڭ قانچىلىكى تاۋارنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ، قانچىلىكى تاۋارنىڭ باشقا قىممەتلىرىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدۇ دېگەن مەسىلىگە كەلسەك، بۇ يەردە بۇنىڭ ئالاقىسى يوق.

ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىش بىر دۆلەتتىن يەنە بىر دۆلەتكە يۆتكەلگەن تەقدىردىمۇ، ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ. A



مەملىكەتتە، ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۈچلىرى ۋە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ بىر قىسمى مەھسۇلاتقا ئايلانغان، مەسىلەن، قىممىتى 500 فوند ستېرلىڭلىق ماتاغا ئايلاندۇرۇلغان، بۇ مەھسۇلات B مەملىكەتتىن ئالتۇن سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئۇ يەرگە چىقىرىلىدۇ. A مەملىكەتتە مۇشۇنداق ئىشلىتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىۋاسىتە ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلگەنگە ئوخشاش، پۇلغا توغرا كەلمەيدىغان ھەرقانداق تاۋارنى A مەملىكەتنىڭ بازىرىغا سالمايدۇ. A نىڭ بۇ مەھسۇلاتى 500 فوند ستېرلىڭلىق ئالتۇن بىلەن ئىپادىلىنىپ، پەقەت پۇل سۈپىتىدە A مەملىكەتنىڭ ئوبوروتىغا كىرىدۇ. A مەملىكەت ئۈچۈن ئېيتقاندا، بۇ مەھسۇلات ئۆز ئىچىگە ئالغان ئاشۇ قىسىم ئىجتىمائىي قوشۇمچە قىممەت بىۋاسىتە پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، ھەرگىز ئۇنىڭدىن باشقا شەكىلدە مەۋجۇت بولمايدۇ. ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، بىر قىسىم مەھسۇلاتلىرى قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ، يەنە بىر قىسىم مەھسۇلاتلىرى كاپىتالنى تولۇقلايدۇ، لېكىن، تۇراقسىز ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ھېسابقا ئالمىغاندا، بۇ ئالتۇننىڭ قانچىلىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تولۇقلايدىغانلىقى، قانچىلىكى قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغانلىقى پۈتۈنلەي ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار قىممىتىدە ئىگىلىگەن نىسبىتىگە باغلىق بولىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنى شەكىللەندۈرگەن قىسمىنى كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ تۈرلۈك ئەزالىرى ئۆزئارا بۆلۈشىدۇ. گەرچە ئۇلار بۇ قىسىم قىممەتنى شەخسىي ئىستېمالغا ئۈزلۈكسىز سەرپ قىلىپ تۇرسىمۇ ھەمدە يېڭى مەھسۇلاتلارنى سېتىش ئارقىلىق، ئۇنىڭغا يېڭىۋاشتىن

ئېرىشىپ تۇرسىمۇ، — ئومۇمەن ئالغاندا، دەل مۇشۇنداق ئالدى-ساتتى ئىشلىرى بولغانلىقى ئۈچۈن، قوشۇمچە قىممەتنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشقا كېرەكلىك پۇل ئۇلار ئوتتۇرىسىدا ئايلىنىپ تۇرىدۇ، — خۇددى بىر قىسىم ئىش ھەققى بىر ھەپتىنىڭ مەلۇم كۈنلىرىگىچە پۇل شەكلىدە ئىشچىلارنىڭ يېنىدا ساقلىنىپ تۇرغىنىغا ئوخشاش، ئىجتىمائىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمىمۇ (نىسبىتى ئۆزگىرىپ تۇرسىمۇ) پۇل شەكلىدە كاپىتالىستلارنىڭ چۆنتىكىدە ساقلىنىپ تۇرىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ قىسىم ئىجتىمائىي قوشۇمچە قىممەت ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستلارنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى شەكىللەندۇرىدىغان ئەسلىدىكى ئاشۇ قىسىم ئالتۇن مەھسۇلاتى بىلەن چەكلىنىپ قالمايدۇ، [1] يۇقىرىدا بايان قىلىنغاندەك، يۇقىرىقى 500 فوند ستېرلىڭلىق مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمەن كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدا قانداق نىسبەتتە تەقسىم قىلىنىشىغا، ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋار قىممىتىنىڭ[2] قانداق نىسبەتتە قوشۇمچە قىممەت ۋە باشقا قىممەتلەرنىڭ تەركىبىي قىسمىدىن تەركىب تاپقانلىقىغا باغلىق بولىدۇ.

لېكىن، باشقا تاۋارلار ئىچىدە ئەمەس، بەلكى باشقا تاۋارلار بىلەن بىرگە پۇل ئىچىدە مەۋجۇت بولغان ئاشۇ قىسىم قوشۇمچە قىممەت ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇننىڭ بىر قىسمى قوشۇمچە قىممەت يارىتىش ئۈچۈن ئوبوروتقا كىرگۈزۈلگەن چەك ئىچىدىلا ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇننىڭ بىر قىسمى بولالايدۇ. ئۆزگىرىشچان نىسبەتتە ئۈزلۈكسىز قوشۇمچە

① بىرىنچى نەشرى بىلەن ئىككىنچى نەشرىدە پۇل مەھسۇلاتى ئىدى؛ ئېنگلسنىڭ سېلىشتۇرغان نۇسخىسى بويىچە ئۆزگەرتىلدى. — تەھرىردىن

② بىرىنچى نەشرى ۋە ئىككىنچى نەشرىدە تاۋار زاپىسى ئىدى؛ ئېنگلسنىڭ سېلىشتۇرغان نۇسخىسى بويىچە ئۆزگەرتىلدى. — تەھرىردىن



قىممەتنىڭ پۇل شەكلىدە كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ قولىدىكى بىر قىسىم پۇل ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇننىڭ ئاملى ئەمەس، بەلكى ئىلگىرى مەملىكەت ئىچىدە يىغىلىپ قالغان پۇل مىقدارىنىڭ ئاملىدۇر.

بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە، ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان 500 فوند ستېرلىڭ ئالتۇن ھەر يىلى ئۇپراپ تۇرغان پۇلنى تولۇقلاشقىلا يېتىدۇ. شۇڭا، ئەگەر بىز مانا شۇ 500 فوند ستېرلىڭنىلا نەزەردە تۇتۇپ، ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلىدىغان تاۋار ئومۇمىي مىقدارى ئىچىدىكى ئىلگىرى جۇغلانغان پۇلغا تايىنىپ ئوبوروت قىلىنىدىغان قىسمىنى بىر چەتكە قويۇپ تۇرساق، تاۋار شەكلىدە يارىتىلغان قوشۇمچە قىممەت ئوبوروت داۋامىدا ئۆزىنىڭ پۇلغا ئايلىنىشىغا كېرەكلىك بولغان پۇلغا ئېرىشەلەيدۇ، چۈنكى يەنە بىر تەرەپتىكى قوشۇمچە قىممەت ھەر يىلى ئالتۇن شەكلىدە يارىتىلىپ تۇرىدۇ. بۇ 500 فوند ستېرلىڭلىق ئالتۇن مەھسۇلاتنىڭ قالغان قىسمى، يەنى ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالنى تولۇقلايدىغان قىسمىغىمۇ باب كېلىدۇ.

بۇ يەردە مۇنداق ئىككى نۇقتىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەك.

بىرىنچى، بۇنىڭدىن شۇنداق يەكۈننى چىقىرىشقا بولىدۇكى، مەيلى كاپىتالىستلار پۇل شەكلىدە خەجلىۋەتكەن قوشۇمچە قىممەت بولسۇن ياكى پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە باشقا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولسۇن، ھەممىسى ئىشچىلارنىڭ، يەنى ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئىشچىلارنىڭ مەھسۇلاتىدۇر. بۇ ئىشچىلار ئىش ھەققى تەرىقىسىدە ئۇلارغا «ئالدىن تۆلەپ» بېرىلگەن ئاشۇ قىسىم ئالتۇن مەھسۇلاتنى يېڭىۋاشتىن ئىشلەپچىقىرىپلا قالماي، بەلكى يەنە بىۋاسىتە كاپىتالىستىك ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ

قوشۇمچە قىممىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان ئاشۇ قىسىم ئالتۇن مەھسۇلاتنىمۇ يېڭىۋاشتىن ئىشلەپچىقىرىدۇ. ئاخىرى، ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشقا ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىلا قاپلايدىغان ئاشۇ قىسىم ئالتۇن مەھسۇلاتىغا كەلسەك، ئۇمۇ ئىشچىلارنىڭ يىللىق ئەمگەك نەتىجىسىدىلا ئالتۇن شەكلىدە[①] (ئومۇمەن ئالغاندا، مەلۇم مەھسۇلات شەكلىدە) قايتا نامايان بولىدۇ. كارخانا قۇرۇلغاندا، كاپىتالىستلار ئۇنى پۇل شەكلىدە چىقىم قىلغان بۇ پۇل يېڭىدىن ھاسىل بولغان ئەمەس، بەلكى جەمئىيەتتە ئوبوروت بولۇۋاتقان پۇلنىڭ بىر قىسمىدۇر. لېكىن، ئۇنىڭ ئورنىنى يېڭى مەھسۇلات، ئۇستىلمە ئالتۇن تولۇقلىغان بولسىلا، ئۇ ئىشچىلارنىڭ يىللىق مەھسۇلاتى بولىدۇ. كاپىتالىستلارنىڭ ئالدىن تۆلىشى بۇ يەردە پەقەت شەكىلدىنلا ئىبارەت، بۇ شەكىلنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىدىكى سەۋەب شۇكى، ئىشچىلار ھەم ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئىگىدارچىلىق قىلمايدۇ. ھەم ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا باشقا ئىشچىلار ئىشلەپچىقارغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى باشقۇرمايدۇ.

ئىككىنچى، ھەر يىلى 500 فوند ستېرلىڭ تولۇقلاش بىلەن ئالاقىسى بولمىغان، قىسمەن خەزىنە پۇل شەكلىدە، قىسمەن ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇل شەكلىدە تۇرىدىغان ئومۇمىي پۇل سوممىسىغا كەلسەك، بۇ 500 فوند ستېرلىڭنىڭ ھەر يىلدىكى ئەھۋالى قانداق بولسا، ئۇنىڭ ئەھۋالىمۇ مۇقەررەر شۇنداق بولىدۇ. بۇ پاراگرافنىڭ[②] ئاخىرىدا بۇ مەسىلە ئۈستىدە يەنە توختىلىمىز. بۇ يەردە ئاۋۋال باشقا پىكىرلەرنى ئوتتۇرىغا قويىمىز.

① بىرىنچى نەشرى ۋە ئىككىنچى نەشرىدە پۇل شەكلى ئىدى؛ ئېنگېلسنىڭ سېلىشتۇرۇش نۇسخىسى بويىچە ئۆزگەرتىلدى. — تەھرىردىن

② مۇشۇ تومنىڭ 380 - بېتىگە قاراڭ. — تەھرىردىن



ئوبوروتنى تەكشۈرگەندە، شۇنىسى بىزگە مەلۇم بولدىكى، باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ، ئوخشاش كۆلەم بويىچە ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەكلىك پۇل كاپىتالى مىقدارىدىمۇ ئۆزگىرىش بولىدۇ. دېمەك، پۇل ئوبوروتى خېلى چوڭ ئېلاستىكىلىققا ئىگە بولغاندىلا، ئاندىن ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئۇزىرىشى ۋە قىسقىرىشىدەك ئۆزگىرىشكە ماسلىشالايدۇ.

بىز يەنە باشقا شارائىت ئۆزگەرمىگەن، جۈملىدىن ئىش ۋاقتىنىڭ ئۇزۇنلۇقى، سىجىللىقى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمدارلىقى ئۆزگەرمىگەندە، **پەقەت قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتنىڭ** ئىش ھەققى بىلەن قوشۇمچە قىممەت ئوتتۇرىسىدىكى **تەقسىماتىدا ئۆزگىرىش بولىدۇ** دەپ پەرەز قىلساق، ئۇنداقتا، مەيلى ئالدىنقىسى كۆپىيىپ، كېيىنكىسى ئازايسۇن، ياكى ئەكسىچە ئالدىنقىسى ئازىيىپ، كېيىنكىسى كۆپەيسۇن، ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇل مىقدارىغا ھېچقانداق تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. گەرچە ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇل مىقدارى كۆپەيمىگەن ياكى ئازايمىغان تەقدىردىمۇ، تەقسىماتتا ئۆزگىرىش بولۇۋېرىدۇ. مۇنداق بىر ھالەتنى ئالاھىدە كۆزىتىپ باقايلى: ئىش ھەققى ئومۇمىيۈزلۈك ئۆسىدۇ. شۇڭا — پەرەز قىلغان شارائىتتا — قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ئومۇمىيۈزلۈك تۆۋەنلەيدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا، يەنە ئوخشاشلا پەرەز بويىچە، ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋار مىقدارىنىڭ قىممىتىدە ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمايدۇ. بۇنداق ھالەتتە، ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىلىپ ئالدىن تۆلەشكە توغرا كەلگەن پۇل كاپىتالى، يەنى بۇنداق فۇنكسىيىنى ئىجرا قىلىدىغان پۇل مىقدارى ئەلۋەتتە كۆپىيىدۇ. لېكىن، ئۆزگىرىشچان

كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنىڭ ئىجرا قىلىنىشىغا كېرەكلىك پۇل مىقدارى قانچىلىك كۆپەيسە، قوشۇمچە قىممەت شۇنچىلىك كېمىيىدۇ، دېمەك، قوشۇمچە قىممەت يارىتىشقا كېرەكلىك پۇل مىقدارىمۇ شۇنچىلىك كېمىيىدۇ. بۇ نەرسە تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزىگە ھېچقانداق تەسىر قىلمىغىنىغا ئوخشاش، تاۋار قىممىتىنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا كېرەكلىك پۇل مىقدارىغىمۇ ھېچقانداق تەسىر قىلمايدۇ. ئايرىم كاپىتالىستلار ئۇچۇن ئېيتقاندا، تاۋارنىڭ تەننەرخ باھاسى ئۆسكەن بولىدۇ، لېكىن تاۋارنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش باھاسى يەنىلا ئۆزگەرمەيدۇ. ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمىنى بىر چەتكە قايرىپ تۇرىدىغان بولساق، ئۇنىڭدا تاۋار ئىشلەپچىقىرىش باھاسىنىڭ ئىش ھەققى ۋە پايدىغا بۆلۈنۈش نىسبىتىلا ئۆزگىرىدۇ.

لېكىن، مۇنداق دەيدىغانلار بولۇشى مۇمكىن، ئۆزگىرىشچان پۇل كاپىتالى قانچە كۆپ (ئەلۋەتتە پۇل قىممىتى ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلىش كېرەك) چىقىم قىلىنسا، ئىشچىلارنىڭ قولىدىكى پۇلمۇ شۇنچىلىك كۆپىيىدۇ دېگەن گەپ. بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئىشچىلارنىڭ تاۋارغا بولغان ئېھتىياجى ئېشىپ بارىدۇ. يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدىكى نەتىجە شۇكى، تاۋار باھاسى ئۆسۈپ كېتىدۇ. — مۇنداق دەيدىغانلارمۇ بولۇشى مۇمكىن، ئەگەر ئىش ھەققى ئۆستۈرۈلسە، كاپىتالىستلار تاۋارلىرىنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرىدۇ. — بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا، ئىش ھەققىنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك ئۆسۈشى تاۋار باھاسىنىڭ ئۆسۈشىگە سەۋەبچى بولىدۇ. دېمەك، باھانىڭ ئۆسۈشى مەيلى قايسى ئۇسۇل بىلەن چۈشەندۈرۈلسۇن، تاۋارنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى ئۈچۈن تېخىمۇ كۆپ پۇل بولۇشى كېرەك.

بىرىنچى خىل قاراشقا بېرىلىدىغان جاۋاب: ئىش ھەققى



ئۆسكەنلىكتىن، ئىشچىلارنىڭ تەلىپى، بولۇپمۇ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە بولغان تەلىپى ئېشىپ بارىدۇ. ئۇلارنىڭ زىبۇزىنىنەتكە بولغان تەلىپى ئىنتايىن ئاز دەرىجىدە ئاشىدۇ ياكى ئۇلاردا ئۆزلىرى ئىستېمال قىلىپ كۆرمىگەن بۇيۇملارغا قارىتا ئازدۇر - كۆپتۇر تەلەپ پەيدا بولىدۇ. زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىگە بولغان تەلەپ تۇيۇقسىز ۋە تېخىمۇ زور كۆلەمدە ئېشىپ كەتسە، شۈبھىسىزكى، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ باھاسى ۋاقتىنچە ئۆسۈپ كېتىدۇ. نەتىجىدە ئىجتىمائىي كاپىتال ئىچىدىكى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان كاپىتال كۆپىيىپ، زىبۇزىنىنەت ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان كاپىتال ئازىيىدۇ، قوشۇمچە قىممەت كېمەيگەنلىكتىن ھەمدە كاپىتالىستلارنىڭ زىبۇزىنىنەتكە بولغان ئېھتىياجى ئازايغانلىقتىن، زىبۇزىنىنەت بۇيۇملىرىنىڭ باھاسى چۈشۈپ كېتىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر ئىشچىلار ئۆزلىرى زىبۇزىنىنەت بۇيۇملىرى سېتىۋالىدىكەن، ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشى — زىبۇزىنىنەت بۇيۇملىرىنى سېتىۋېلىش دائىرىسىدە — زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى باھاسىنىڭ ئۆسۈشىگە تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ، پەقەت زىبۇزىنىنەت سېتىۋالغۇچىلاردىلا ئۆزگىرىش بولىدۇ. ئىشچىلار ئىستېمال قىلىدىغان زىبۇزىنىنەتلەر ئىلگىرىكىدىن كۆپىيىدۇ، كاپىتالىستلار ئىستېمال قىلىدىغان زىبۇزىنىنەتلەر نىسبەتەن ئازىيىدۇ، خالاس. بىرقانچە قېتىملىق داۋالغۇشتىن كېيىن، ئىلگىرىكى بىلەن تەڭ قىممەتتىكى تاۋارلار ئوبوروت قىلىنىپ تۇرىدۇ. ھەر خىل ۋاقتىنچە داۋالغۇشقا كەلسەك، ئۇلارنىڭ نەتىجىسى شۇ بولىدۇكى، ئىلگىرى سودا ئورۇنلىرىدا ھايانكەشلىك ئىشلىرىغا ئىشلىتىلگەن ياكى چەت ئەللەردە ئىشلىتىلىدىغان ئورۇن ئىزدەپ يۈرگەن بوش كاپىتال

ئۆز مەملىكىتى ئىچىدىكى ئوبوروتقا سېلىنىدۇ.

ئىككىنچى خىل قاراشقا بېرىلىدىغان جاۋاب: ئەگەر كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار تاۋارلىرىنىڭ باھاسىنى ئۆزى بىلگىنىچە ئۆستۈرەلەيدىغان بولسا، ئىش ھەققى ئۆستۈرۈلمىگەن ئەھۋالدىمۇ شۇنداق قىلىشى مۇمكىن ئىدى ھەم شۇنداق قىلغان بولاتتى؛ تاۋار باھاسى چۈشۈپ كەتكەن ئەھۋالدا، ئىش ھەققى مەڭگۈ ئۆستۈرۈلمەيدۇ؛ كاپىتالىستلار سىنىپى ئىشچىلار بىرلەشمىسىگە مەڭگۈ قارشى تۇرمايدۇ، چۈنكى كاپىتالىستلار سىنىپى ھەرقانداق ئەھۋالدا ھازىر مەلۇم، پەۋقۇلئاددە، ئالاھىدە شارائىتتا قىلىشقا تېگىشلىك ئىشنى قىلىۋەرگىنىگە ئوخشاش، ھەر قېتىملىق ئىش ھەققىنى ئۆستۈرۈش پۇرسىتىدىن پايدىلىنىپ، تاۋارنىڭ باھاسىنى تېخىمۇ كەڭ دائىرىدە، تېخىمۇ كۆپ ئۆستۈرۈش ئارقىلىق، تېخىمۇ كۆپ پايدىنى چۆنتىكىگە سالىدۇ.

زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا بولغان تەلەپ (كاپىتالىستلارنىڭ ئېھتىياجى ئازىيىپ كەتكەنلىكتىن، ئۇلارنىڭ بۇ جەھەتتىكى سېتىۋېلىش ۋاستىسى ئازىيىپ كېتىدۇ) ئازىيىپ كەتتى، شۇڭا، كاپىتالىستلار زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرسە بولىدۇ، دېيىلىدۇ، بۇ تەمىنلەش بىلەن تەلەپ قانۇنىيىتىنى ئاجايىپ تەتبىقلىغانلىق. ئەگەر بۇ زىبۇزىننەت بۇيۇمى سېتىۋالغۇچىلارنىڭ ئورۇن ئالمىشىشلا، يەنى كاپىتالىستلارنىڭ ئورنىنى ئىشچىلار دەسسەشلا بولماي، شۇنداق ئۆزگىرىش يۈز بەرسە، ئىشچىلارنىڭ ئېھتىياجى تۈپەيلىدىن زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى ئۆسۈپ كەتمەيدۇ، چۈنكى ئىشچىلار قوشۇپ بېرىلگەن ئىش ھەققىنى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا خەجلىمەي، ئۇنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە سەرپ



قىلالمايدۇ، شۇنداق بولغانىكەن، زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنىڭ باھاسى ئېھتىياج ئازىيىپ كەتكەنلىكتىن چۈشۈپ كېتىدۇ. نەتىجىدە تاكى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى بىلەن تەمىنلەش ئۇلارنىڭ ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئۆزگەرگەن ئورنىغا ماس كەلگۈچە ئازايغانغا قەدەر، كاپىتال زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى ئىشلەپچىقىرىشتىن ئېلىنىۋېرىدۇ. ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېمىيىشىگە ئەگىشىپ، قىممەت ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئۇلارنىڭ باھاسى ئۆسۈپ، يەنە نورمال سەۋىيىگە يېتىدۇ. مۇشۇنداق تارىيىش ياكى تەڭپۇڭلىشىش جەريانى مەۋجۇت بولۇپلا تۇرىدىكەن، تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسى ئۆستۈرۈلگەن ئەھۋالدا، زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى ئىشلەپچىقىرىدىغان تارماقلاردىن چىقىرىۋېلىنغان كاپىتال تاكى ئېھتىياج قاندۇرۇلغانغا قەدەر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئۈزلۈكسىز قوشۇپ بېرىلىدۇ. بۇ چاغدا يېڭىۋاشتىن تەڭپۇڭلۇق كۆرۈلۈپ، پۈتكۈل جەرياننىڭ ئاقىۋىتى شۇ بولىدۇكى، ئىجتىمائىي كاپىتال، شۇنىڭ بىلەن بىرگە، پۇل كاپىتالى ئۆزگەرگەن نىسبەت بويىچە زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىش بىلەن زىبۇزىننەت ئىشلەپچىقىرىش ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىنىدۇ.

ھەممە قىيىنچىلىق كاپىتالىستلار ۋە ئۇلارغا خۇشامەتچىلىك قىلىدىغان ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ قورقۇتۇشىدىن كېلىدۇ.

بۇنداق قورقۇتۇشقا تۆۋەندىكى ئۈچ پاكىت سەۋەب بولىدۇ:

1. پۇل ئوبوروتىنىڭ ئادەتتىكى قانۇنىيىتى شۇكى، ئەگەر ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋارنىڭ ئومۇمىي باھاسى ئۆسسە، — مەيلى ئومۇمىي باھانىڭ ئۆسۈشى بىر تاۋار مىقدارىغا تەئەللۇق بولسۇن ياكى كۆپەيگەن تاۋار مىقدارىغا تەئەللۇق بولسۇن، — باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، ئوبوروت قىلىنىدىغان

پۇل مىقدارى ئېشىپ بارىدۇ. دېمەك، نەتىجە بىلەن سەۋەب ئارىلىشىپ كېتىدۇ. ئىش هەققى تۇرمۇش ۋاستىلىرى باهاسىنىڭ ئۆسۈشىگە ئەگىشىپ ئۆسىدۇ (گەرچە نىسبەت بويىچە ئۆسۈش ئەھۋالى ناھايىتى ئاز كۆرۈلسىمۇ، بۇ بىر ئايرىم ئەھۋال بولسىمۇ). ئىش ھەققىنىڭ ئۆسۈشى تاۋار باھاسى ئۆسكەنلىكىنىڭ نەتىجىسى، ئۇنىڭ سەۋەبى ئەمەس.

2. ئىش ھەققى قىسمەن ئۆسكەن ياكى قىسمەن جايدا ئۆسكەن ئەھۋالدا، يەنى ئىش ھەققى ئايرىم ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىلا ئۆسكەن ئەھۋالدا، بۇ تارماقلار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلارنىڭ باھاسىمۇ شۇنىڭغا ئەگىشىپ مۇناسىپ ھالدا ئۆسىدۇ. لېكىن، بۇمۇ نۇرغۇن ئەھۋاللارغا باغلىق بولىدۇ. مەسىلەن، بۇ تارماقلاردا ئىش ھەققى بەك تۆۋەن بولمىغاچقا، پايدا نىسبىتىمۇ ئالاھىدە يۇقىرى بولمايدۇ؛ بۇ تاۋارلارنىڭ بازىرى باھا ئۆسۈپ كەتكەنلىكتىن سۇسلاپ كەتمەيدۇ (دېمەك، بۇ تاۋارلارنىڭ باھاسىنى ئۆستۈرۈش ئۈچۈن ئۇلار بىلەن تەمىنلەشنى ئازايتىش ھاجەتسىز)، ۋەھاكازا.

3. ئىش ھەققى ئومۇميۈزلۈك ئۆستۈرۈلگەندە، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلەيدىغان سانائەت تارماقلىرىدا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارلارنىڭ باھاسى ئۆسىدۇ، لېكىن ئۆزگەرمەس كاپىتال ياكى تۇراقلىق كاپىتال ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلەيدىغان سانائەت تارماقلىرىدا تاۋارنىڭ باھاسى چۈشۈپ كېتىدۇ.

---

تاۋار ئوبوروتى توغرىسىدىكى ئاددىي تەتقىقات (1 - كىتاب 3 - باب 2 - پاراگراف) شۇنى چۈشەندۈرۈپ بېرىدۇكى، ھەرقانداق بەلگىلىك مىقداردىكى تاۋارلارنىڭ ئوبوروتىدا، بۇ بەلگىلىك



مىقداردىكى تاۋارنىڭ پۇل شەكلى كۆزنى يۇمۇپ ئاچقۇچە يوقاپ كەتسىمۇ، لېكىن تاۋارنىڭ فورماتسىيىسىدە ئۆزگىرىش بولغاندا، بىر ئادەمنىڭ قولىدىن يوقىغان پۇل مۇقەررەر ھالدا يەنە بىر ئادەمنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ، دېمەك، تاۋارلار ئالدى بىلەن ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلۇپ ياكى ئۆزئارا ئورنىنى دەسسەپلا قالماستىن، بەلكى بۇنداق ئۆزئارا ئورنىنى دەسسەش پۇلنىڭ ھەممە جايدا چۆكۈشىنى ۋاستە قىلىدۇ، پۇلنىڭ مۇشۇنداق چۆكۈشى بىلەن بىللە بولىدۇ. «بىر تاۋارنىڭ ئورنىنى يەنە بىر تاۋار دەسسەيدۇ، لېكىن پۇل تاۋار ئۈچىنچى شەخسنىڭ قولىدا قالىدۇ. پۇل ئوبوروتتىن خۇددى تەر چىقىۋاندەك ئۈزلۈكسىز چىقىپ تۇرىدۇ» (1 - كىتاب 92 - بەت [82]).

كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا، بۇ ئوخشاش بىر پاكىت مۇنداق ئىپادىلەنگەن: بىر قىسىم كاپىتال پۇل كاپىتالى شەكلىدە ئۈزلۈكسىز مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت ئوخشاشلا پۇل شەكلىدە ئۇنىڭ **ئىگىلىرىنىڭ قولىدا** ئۈزلۈكسىز مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ.

ئەگەر بۇ نۇقتىنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ تۇرساق، **پۇلنىڭ ئايلىنىشى**، يەنى پۇلنىڭ دەسلەپكى نۇقتىغا **قايتىپ كېلىشى** كاپىتال ئوبوروتىنىڭ ئاملى بولۇپ، ئۇ **پۇلنىڭ ئوبوروتىغا** تامامەن ئوخشىمايدىغان، ھەتتا قارىمۇقارشى بولغان بىر خىل ھادىسىدۇر.[33] پۇلنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى پۇلنىڭ

(33) گەرچە دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى بۇ ئىككى خىل ئەھۋالنى ئارىلاشتۇرۇپ قويۇۋاتقان بولسىمۇ، لېكىن، ئۇلار پۇلنىڭ دەسلەپكى نۇقتىغا قايتىپ كېلىشى كاپىتال ئوبوروتىنىڭ ماھىيەتلىك شەكلى، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ۋاستىچىلىك رول ئوينايدىغان ئوبوروت شەكلى ئىكەنلىكىنى ئەڭ بۇرۇن تەكىتلەپ كۆرسەتكەن. «ئىقتىساد جەدۋىلى»گە قاراپ باقساڭلار، شۇنى بىلىپ يېتىسلەركى، باشقا سىنىپلارنىڭ

قولدىن - قولغا ئۆتۈپ باشلىنىش نۇقتىسىدىن ئۇزلۇكسىز **يىراقلاپ** كېتىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ (1 - كىتاب 94 - بەت [83] ) . بىراق ، ئوبوروت سۈرئىتىنىڭ تېزلىشىشى ئوبوروتنىڭ تېزلىشىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

بىرىنچى ، ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئېلىپ ئېيتقاندا ، ئەگەر 500 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتال ھەر يىلى ئۆزگىرىشچان كاپىتال شەكلىدە ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنسا ، ناھايىتى روشەنكى ، ئوبوروتتىكى پۇل مىقدارىنىڭ بۇ قىسمى ئۇنىڭ ئون ھەسسىسىگە تەڭ قىممەتكە ، يەنى 5000 فوند ستېرلىڭغا ئىگە بولىدۇ . ئۇ ھەر يىلى كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدا ئون قېتىم ئوبوروت بولىدۇ . ئوبوروتتىكى پۇل مىقدارىنىڭ بىر قىسمى بىر يىل ئىچىدە ئىشچىلارغا ئون قېتىم بېرىلىدۇ ، ئىشچىلارمۇ ئۇنى ئون قېتىم چىقىم قىلىدۇ . ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال يىلدا بىر قېتىم ئوبوروت قىلىنسا ، ئۇنداقتا 5000 فوند ستېرلىڭ پەقەت بىر قېتىملا ئوبوروتقا سېلىنغان بولىدۇ .

---

ئىشلەپچىقىرىش سىنىپىدىن مەھسۇلات سېتىۋالىدىغان پۇلنى ئىشلەپچىقىرىش سىنىپى بەرگەن؛ لېكىن، باشقا سىنىپ ياندۇرۇقى يىلى ئىشلەپچىقىرىش سىنىپىدىن يەنە شۇنداق مەھسۇلات سېتىۋالغاندا، ئۇلار بۇ پۇلنى ئىشلەپچىقىرىش سىنىپىغا قايتۇرۇپ بېرىدۇ ... دېمەك، بۇ يەردە چىقىمنىڭ ئايلىنىشىنىلا كۆرىسىلەر: چىقىمغا ئۇلاپ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولىدۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن كېيىن يەنە چىقىم بولىدۇ. بۇنداق ئايلىنىش چىقىمنى ھېسابلاش ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەكلىك پۇل ئوبوروتى ئارقىلىق بولىدۇ (كېنې «سانائەت توغرىسىدا ۋە قول ھۈنەرۋەنچىلەرنىڭ ئەمگىكىگە جاۋاب»، «دەيئېرنىڭ «دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى» كىتابىنىڭ 1 - قىسمى، 208 -، 209 - بەتلىرىدىن ئېلىندى). «كىشىلەر كاپىتالنىڭ ئۇزلۇكسىز ئالدىن تۆلىنىشى ۋە ئۇزلۇكسىز قايتىپ كېلىشىنى پۇل ئوبوروتى دەپ ئاتايدۇ. بۇنداق ئەسقاتىدىغان ۋە ئۇنۇملۇك بولغان ئوبوروت جەمئىيەتتىكى بارلىق ئەمگەككە ھاياتىي كۈچ ئاتا قىلىدۇ، سىياسىي ئورگانىزمنىڭ ھەرىكىتى ۋە ھاياتىنى ساقلاپ تۇرىدۇ. كىشىلەر بۇنداق ئوبوروتنى ھايۋانات تېنىدىكى قاننىڭ ئايلىنىشىغا ئوخشىتىشقا تامامەن ھەقلىق.» (تىيۇرگو: «بايلىقنىڭ شەكىللىنىشى ۋە تەقسىم قىلىنىشى توغرىسىدىكى مۇلاھىزە» دەيئېر تۈزگەن «توپلام» 1-توم 45-بەت)



ئىككىنچى ، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى 1000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ دەپ پەرەز قىلساق ، ئەگەر بۇ كاپىتال يىلدا ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنسا ، ئۇنداقتا ، كاپىتالىستلار ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى ، دېمەك تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس ، تۇراقسىز قىسمىنى بىر يىلدا ئون قېتىم ساتقان بولىدۇ . ئوبوروتتىكى پۇل مىقدارىنىڭ بۇ قىسمى (1000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ ) بىر يىلدا ئون قېتىم ئۆز ئىگىلىرىنىڭ قولىدىن كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ . دېمەك ، بۇ پۇل ئون قېتىم قولدىن - قولغا ئۆتىدۇ . ئىككىنچىدىن ، كاپىتالىستلار يىلدا ئون قېتىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى سېتىۋالىدۇ ، بۇ ئارقىلىقمۇ پۇل قولدىن - قولغا ئۆتۈپ ، ئون قېتىم ئوبوروت قىلىنىدۇ . سانائەت كاپىتالىستلىرى 1000 فوند ستېرلىڭغا 10 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ساتسا ، يەنە 10 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق تاۋارنى سېتىۋالىدۇ . 1000 فوند ستېرلىڭ پۇل 20 قېتىم ئوبوروت قىلىنغانلىقتىن ، 20 مىڭ فوند ستېرلىڭلىق تاۋار زاپىسى ئوبوروت قىلىنىدۇ .

ئۈچىنچى ، ئوبوروت تېزلەشكەندە ، قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغان ئاشۇ قىسىم پۇلمۇ تېز ئوبوروت بولىدۇ .

لېكىن ، ياندۇرۇپ ئېيتقاندا ، پۇل ئوبوروتىنىڭ تېزلىشىشى كاپىتال ئوبوروتىنىڭ تېزلەشكەنلىكىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى ناتايىن ، شۇڭا ئۇ پۇلنىڭ تېز ئوبوروت قىلىنىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ ، دېمەك ، ئۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تارىيىشى ۋە ئۇنىڭ تېز يېڭىلىنىشىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى ناتايىن .

ئوخشاش پۇل مىقدارى بىلەن بىرقەدەر چوڭ سودىنى پۈتتۈرگەندىلا ، پۇل ئوبوروتى تېزلىشىدۇ . كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى ئوخشاش بولغان ئەھۋالدا ، پۇل ئوبوروتىنىڭ تېخنىكىلىق ئەسلىھەلىرى ئۆزگەرگەنلىكتىن ،

بۇنداق ئەھۋال كۆرۈلۈشمۇ مۇمكىن. ئىككىنچىدىن، پۇل ئوبوروت قىلىنىدىغان، ئەمما ئۇ ئەمەلىي تاۋار ئالماشتۇرۇشنى ئىپادىلىمەيدىغان سودا (مەسىلەن، سودا ئورۇنلىرىدىكى قورۇق ئېلىپ ـ سېتىش قاتارلىقلار) كۆپىيىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، پۇل ئوبوروتى تامامەن كېرەك قىلىنمايدۇ. مەسىلەن، دېھقانچىلىق مەيدانىنىڭ خوجايىنى يەر ئىگىسى بولغاندا، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى بىلەن يەر ئىگىسى ئوتتۇرىسىدا پۇل ئوبوروتى بولمايدۇ، سانائەت كاپىتالىستلىرى كاپىتالنىڭ ئىگىسى بولغاندا، سانائەت كاپىتالىستلىرى بىلەن قەرزدار ئوتتۇرىسىدىمۇ پۇل ئوبوروتى بولمايدۇ.

---

خەزىنە پۇلىنىڭ بىر مەملىكەتتە ئەڭ دەسلەپ شەكىللىنىشى ۋە ئاز ساندىكى كىشىلەرنىڭ بۇنداق خەزىنە پۇلنى ئىگىلىشىگە كەلسەك، بۇ مەسىلىنى بۇ يەردە ئىنچىكىلەپ مۇھاكىمە قىلىش ھاجەتسىز.

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى — ئۇنىڭ ئاساسى ئەمگەك يالللاش، ئىشچىلارنىڭ ھەققى ئۈچۈن پۇل بېرىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەق ئۈچۈن ئەمەلىي نەرسە بېرىش پۇل بېرىشكە ئايلاندى — مەملىكەت ئىچىدىكى ھازىرقى پۇل مىقدارى ئوبوروت ئېھتىياجىنى ۋە ئوبوروت تەرىپىدىن بەلگىلىنىدىغان پۇل زاپىسى (تەييارلىق پۇل) ئېھتىياجىنى تولۇق قاندۇرالايدىغان جايلاردىلا بىرقەدەر كەڭ كۆلەمدە، بىرقەدەر چوڭقۇر ۋە تولۇق تەرەققىي قىلالايدۇ. بىز بۇ مەسىلىنى ئاۋۋال يېتەرلىك زاپاس پۇل بولۇش كېرەك، ئاندىن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بولىدۇ دەپ چۈشەنسەك بولمايدۇ، چۈنكى بۇ تارىخنىڭ ئالدىنقى شەرتى. شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇنىڭ



شەرتى بىلەن بىرگە راۋاجلىنىدۇ، ئۇنىڭ ئىچىدىكى شەرتلەرنىڭ بىرى شۇكى، قىممەت مېتاللار بىلەن يېتەرلىك تەمىنلەشتىن ئىبارەت. شۇڭا، 16 ـ ئەسىردىن بۇيان قىممەت مېتاللار بىلەن تەمىنلەش كۆپەيگەن، بۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تەرەققىيات تارىخىدىكى مۇھىم بىر ئامىلدۇر. ئەمما، ئەگەر مەسىلە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ئاساسىدا پۇل ماتېرىيالى بىلەن يەنىمۇ تەمىنلەشكە بېرىپ تاقالسا، ئۇنداقتا، بىر تەرەپتىن مەھسۇلات شەكلىدە مەۋجۇت بولغان قوشۇمچە قىممەت ئوبوروتقا سېلىنسا، بۇ مەھسۇلات پۇلغا ئايلىنىشتا زۆرۈر بولغان پۇل بولماي قالىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئالتۇن شەكلىدە مەۋجۇت بولغان قوشۇمچە قىممەت ئوبوروتقا سېلىنغاندا، مەھسۇلاتنى ئالدى بىلەن پۇلغا ئايلاندۇرۇش ھاجەتسىز.

پۇلغا ئايلاندۇرۇشقا توغرا كېلىدىغان ئۈستىلىمە تاۋار زۆرۈر پۇل مىقدارىغا ئېرىشەلەيدۇ، چۈنكى، يەنە بىر تەرەپتىن، تاۋارغا ئايلاندۇرۇشتا لازىم بولغان ئۈستىلىمە ئالتۇن (كۈمۈش)نى ئايرىۋاشلاش ئارقىلىق ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆزى ئارقىلىق ئوبوروتقا سالغىلى بولىدۇ.

## Ⅱ. جۇغلانما ۋە كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش

ئەگەر جۇغلانما كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدە كۆرۈلسە، ناھايىتى روشەنكى، ئۇ پۇل ئوبوروتىغا نىسبەتەن يېڭى مەسىلە بولالمايدۇ.

ئالدى بىلەن، ئۈستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەشكە كېرەكلىك ئۈستىلىمە پۇل كاپىتالىغا

كەلسەك ، ئۇنى ئىشقا ئاشۇرۇلۇپ بولغان بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت تەمىنلەيدۇ ، بۇ قوشۇمچە قىممەتنى كىرىم قىلىنغان پۇل شەكلىدە ئەمەس ، بەلكى پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە كاپىتالىستلار ئوبوروتقا سالىدۇ ، پۇل كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا بولىدۇ . پەقەت ئۇنىڭ ئىشلىتىلىش ئۇسۇلى ئوخشىمايدۇ .

لېكىن ، ھازىر ئۇستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولغانلىقتىن ، ئۇستىلىمە تاۋار مىقدارى شۇ كاپىتالنىڭ مەھسۇلاتى سۈپىتىدە ئوبوروتقا سېلىنىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، بۇ ئۇستىلىمە تاۋار مىقدارىنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا كېتىدىغان بىر قىسىم ئۇستىلىمە پۇلمۇ ئوبوروتقا سېلىنىدۇ ، چۈنكى بۇ تاۋار مىقدارىنىڭ قىممىتى ئۇنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ . بۇ ئۇستىلىمە پۇل مىقدارى دەل ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە ئالدىن تۆلەنگەن بولغاچقا ، كاپىتالىنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى ئارقىلىق كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . بۇ يەردە يەنە يۇقىرىقىغا ئوخشاش مەسىلە كېلىپ چىقتى . ھازىرقى تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئۇستىلىمە قوشۇمچە قىممەتنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا كېتىدىغان ئۇستىلىمە پۇل قەيەردىن كېلىدۇ ؟

بۇنىڭغا بېرىلىدىغان ئومۇمىي جاۋاب يەنىلا ئىلگىرىكىگە ئوخشاش . ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار مىقدارىنىڭ ئومۇمىي باھا سوممىسىنىڭ ئېشىشىدىكى سەۋەب شۇكى ، بەلگىلىك مىقداردىكى تاۋارنىڭ باھاسى ئاشقانلىقتىن ئەمەس ، بەلكى ھازىرقى ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار مىقدارىنىڭ ئىلگىرى ئوبوروت قىلىنىۋاتقان تاۋار مىقدارىدىن كۆپ بولغانلىقىدا ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ پەرق باھانىڭ تۆۋەنلىشى بىلەن بالانس بولۇپ كەتمەيدۇ . بىرقەدەر زور قىممەتكە ئىگە خېلى زور تاۋار مىقدارىنىڭ ئوبوروت بولۇپ



تۇرۇشىغا كېرەكلىك بولغان ئۇستىلىمە پۇلغا ئېرىشىش ئۈچۈن ، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارىنى تېجەش ياكى كۆپ تېجەش لازىم ، —— ياكى بولمىسا تۆلەش يولى بىلەن ئۆزئارا بالانس قىلىش ، ياكى بولمىسا ئوخشاش بىر پۇل ئوبوروتىنى تېزلىتىش ۋاستىسىنى قوللىنىش ، —— ياكى بولمىسا پۇلنى خەزىنە شەكلىدىن ئوبوروت شەكلىگە ئايلاندۇرۇش لازىم . كېيىنكىسى ئىشلىتىلمەي تۇرغان پۇل كاپىتالىنىڭ سېتىۋېلىش ۋاستىسى ياكى تۆلەش ۋاستىسىدىن ئىبارەت فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىشقا ئۆتۈشىنى ، زاپاس پۇل سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان پۇل كاپىتالىنىڭ ئۆز ئىگىسى ئۈچۈن شۇنداق فۇنكسىيىنى ئادا قىلىش بىلەن بىرگە ، جەمئىيەتكە نىسبەتەن ئەمەلىيەتتە ئوبوروت ھالىتىدە (مەسىلەن ، بانكىدىكى ئامانەت پۇلنى قەرزگە بېرىپ تۇرۇش ) تۇرۇپ ، قوش فۇنكسىيىنى ئادا قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپلا قالماي ، بەلكى يەنە قويما پۇل ھالىتىدە تۇرۇپ قالغان زاپاس پۇلنى تېجەشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ .

«پۇلنىڭ قويما پۇل ھالىتىدە ئۈزلۈكسىز ئوبوروت بولۇپ تۇرۇشى ئۈچۈن ، قويما پۇل ئۈزلۈكسىز پۇل بولۇپ يىغىلىپ تۇرۇشى لازىم . قويما پۇل ئۈزلۈكسىز ئوبوروت بولۇپ تۇرۇش ئۈچۈن ، قويما پۇلنىڭ بىر قىسمىنىڭ ئوبوروتتىن توختاپ قويما پۇل زاپاس فوندىغا ئايلىنىشى شەرت قىلىنىدۇ . بۇنداق زاپاس فوندى ئوبوروتنىڭ ئىچكى قىسمىنىڭ ھەممە يېرىدە كۆرۈلىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە ، ئوبوروتنىڭ شەرتى قىلىنىدۇ ، بۇنداق زاپاس فوندىنىڭ شەكىللىنىشى ، تەقسىم قىلىنىشى ، يوقىلىشى ۋە ئەسلىگە كېلىشى دائىم ئالمىشىپ تۇرىدۇ ، ئۇلارنىڭ مەۋجۇتلۇقى دائىم يوقىلىپ تۇرىدۇ ، ئۇلارنىڭ يوقىلىپ تۇرۇشى دائىم بولۇپ تۇرىدۇ . قويما پۇلنىڭ پۇلغا ، پۇلنىڭ قويما پۇلغا توختىماي

ئايلىنىپ تۇرۇشىغا كەلسەك ، ئادام سىمىت مۇنداق دېگەن : ھەربىر تاۋار ئىگىسى ئۆزىنىڭ مەخسۇس ساتىدىغان تاۋارلىرىدىن باشقا ، سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىدىغان بەلگىلىك مىقداردىكى ئادەتتىكى تاۋارنى دائىم تەييارلاپ قويۇشى لازىم . بىزگە مەلۇمكى ، W — G — W ئوبوروتىدا ، ئىككىنچى ھالقىدىكى G — W ئۈزلۈكسىز نۇرغۇن قېتىملىق سېتىشقا بۆلىنىدۇ ، ئۇلار ۋاقىت جەھەتتە بىر قېتىمدىلا تاماملانمايدۇ ، بەلكى ئىلگىرى - كېيىن تاماملىنىدۇ ، شۇڭا ، G نىڭ بىر قىسمى قويما پۇل سۈپىتىدە ئوبوروت بولىدۇ ، يەنە بىر قىسمى پۇل سۈپىتىدە توختاپ قالىدۇ . پۇل بۇ يەردە ئەمەلىيەتتە ۋاقىتىنچە ئارام ئالغان قويما پۇل ، ئوبوروت قىلىنىۋاتقان قويما پۇل ئومۇمىي مىقدارىنىڭ ھەربىر تەركىبىي قىسمى ھەمىشە گاھىدا مۇنداق شەكىلدە ، گاھىدا ئۇنداق شەكىلدە ئالمىشىپ تۇرىدۇ . دېمەك ، ئوبوروت ۋاسىتىسىنىڭ بىرىنچى قېتىم پۇلغا ئايلىنىشى پەقەت پۇل ئوبوروتىدىكى بىر تېخنىكىلىق ئامىلدۇر» (كارل ماركس «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» ، 1859 - يىل نەشرى ، خەنزۇچە 105 - ، 106 - بەتلەر . [84] — بۇ يەردە پۇل بىلەن قارىمۇقارشى بولغان «قويما پۇل» پۇلنىڭ باشقا فۇنكسىيىلىرى بىلەن قارىمۇقارشى بولغان نوقۇل ئوبوروت ۋاسىتىسى فۇنكسىيىسىدىكى پۇلنى كۆرسىتىدۇ ) .

ئەگەر بۇ ۋاسىتىلەر كۇپايە قىلمىسا ، ئۇ چاغدا ئۇستىلىمە ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشقا توغرا كېلىدۇ ياكى — بۇنداق بولغاندىمۇ ، بەربىر — ئۇستىلىمە مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى بىۋاسىتە ياكى ۋاسىتىلىك ھالدا قىممەت مېتال ئىشلەپچىقىرىدىغان دۆلەتلەرنىڭ مەھسۇلاتىغا ، يەنى ئالتۇنغا ئايرىۋاش قىلىنىدۇ .

ھەر يىلى ئالتۇن - كۈمۈشتىن ئىبارەت بۇنداق ئوبوروت



قوراللىرى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچى ۋە ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئومۇمىي مىقدارى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شەكلى ، قىسقىسى ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى ئاساس قىلغان ئىشلەپچىقىرىش شەكلى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، غايەت زور غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىمى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ . بۇنداق غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش چىقىمى تۆۋەنلىدىن ، بەلگىلىك مىقداردىكى مۇمكىن بولغان ئۇستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئىستېمال ۋاسىتىلىرىدىن ، يەنى بەلگىلىك مىقداردىكى ئەمەلىي بايلىقتىن جەمئىيەت پايدىلىنالمايدۇ . ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن ياكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېڭىيىش دەرىجىسى ئۆزگەرمىگەندە ، بۇنداق قىممەت ئوبوروت ماشىنىسىنىڭ چىقىمى ئازايغاندىلا ، ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ئاشىدۇ . شۇڭا ، كرېدىت تۈزۈمى بىلەن بىرگە تەرەققىي قىلغان قوشۇمچە قورال ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرغاندا ، كاپىتالىزمنىڭ بايلىقىنى بىۋاسىتە ئاشۇرىدۇ ، بۇ ياكى زور قىسىم ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە ئەمگەك جەريانىدا ھەقىقىي پۇل بولمىغان ئەھۋالدا ئورۇندىلىشى مۇمكىن ياكى فۇنكسىيىسىنى ئەمەلىي ئادا قىلىۋاتقان پۇل مىقدارىنىڭ رولى يۇقىرى كۆتۈرۈلگەنلىكتىن ئورۇندىلىشى مۇمكىن .

بۇنىڭ بىلەن كرېدىت تۈزۈمى بولمىسا (ھەتتا پەقەت مۇشۇ نۇقتىدىن قارىغاندا ) ، يەنى پەقەت مېتال ئوبوروتى بولغاندىلا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھازىرقى كۆلەمدە بولۇشى مۇمكىن بولالامتىمۇ دېگەن قىلچە ئەھمىيىتى بولمىغان مەسىلە ھەل بولىدۇ . روشەنكى ، بۇ مۇمكىن ئەمەس . ئەكسىچە ، ئۇ قىممەت مېتال ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ . يەنە

بىر تەرەپتىن، كىرىدىت تۈزۈمىنىڭ پۇل كاپىتالى بىلەن تەمىنلىشىگە ياكى پۇل كاپىتالىنىڭ رول ئوينىغان چاغدىكى ئىشلەپچىقىرىش كۆچىگە ھېچقانداق سىرلىق قاراشتا بولماسلىقىمىز لازىم. بۇ مەسىلىنى يەنىمۇ چۇشەندۇرۇش بۇنىڭ دائىرىسىگە كىرمەيدۇ.

---

ئەمدى بىز مۇنداق بىر ئەھۋالنى كۆزىتىپ كۆرەيلى، ئەمەلىي جۇغلانما يوق، يەنى بىۋاستە كېڭەيتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى يوق، لېكىن، ئىشقا ئاشۇرۇلغان بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت كېيىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىشقا قولايلىق بولسۇن ئۈچۈن، ئۇزۇن ياكى قىسقا ۋاقىت ئىچىدە پۇل زاپاس فوندى سۈپىتىدە جۇغلىنىدۇ.

مۇشۇنداق جۇغلانغان پۇل ئۇستىلىمە پۇل بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، بۇ ئۆز-ئۆزىدىن مەلۇم. بۇنداق پۇل ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىدىغان دۆلەتلەردىن كەلتۈرۈلگەن ئارتۇقچە ئالتۇننىڭ بىر قىسمىلا بولۇشى مۇمكىن. بۇ يەردە شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، بۇ ئالتۇنلارنى ئىمپورت قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن مىللىي مەھسۇلات شۇ دۆلەتتە مەۋجۇت بولمايدۇ. ئۇ ئالتۇنغا تېگىشىش ئۈچۈن چەت ئەلگە ئېلىپ كېتىلىدۇ.

ئەكسىچە، ئەگەر مەملىكەت ئىچىدىكى پۇل مىقدارى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش دەپ پەرەز قىلساق، ئۇ ھالدا جۇغلانغان ۋە جۇغلىنىۋاتقان پۇل ئوبوروتتىن كېلىدۇ؛ پەقەت ئۇنىڭ فۇنكسىيىسى ئۆزگەرگەن بولىدۇ. ئۇلار ئوبوروتتىكى پۇلدىن ئاستا - ئاستا ھاسىل بولۇۋاتقان يوشۇرۇن پۇل كاپىتالىغا ئايلىنىدۇ.

بۇ يەردىكى جۇغلانغان پۇل سېتىلغان تاۋارلارنىڭ پۇل



شەكلىدۇر، ئۇنىڭ ئۈستىگە تاۋار ئىگىسى ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، قوشۇمچە قىممەت بولۇپ ئىپادىلەنگەن ئاشۇ قىسىم تاۋار قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىدۇر (بۇ يەردە كىرىدىت تۈزۈمى يوق دەپ پەرەز قىلغاندا). بۇنداق پۇلنى جۇغلىغان كاپىتالىستلار مۇناسىپ ھالدا سېتىۋالماستىن، بەلكى ساتىدۇ.

ئەگەر بۇ جەرياننى قىسمەن ھادىسە دەپ قارىساق، ئۇنى چۈشەندۈرۈشنىڭ ھېچقانداق ئورنى يوق. بىر قىسىم كاپىتالىستلار مەھسۇلاتىنى سېتىپ ئېرىشكەن پۇلنىڭ بىر قىسمىغا بازاردىن نەرسە سېتىۋالماي، ئۇنى ساقلاپ قويىدۇ، ئەكسىچە، يەنە بىر قىسىم كاپىتالىستلار ئۈزلۈكسىز قايتىپ كېلىۋاتقان، ئىشلەپچىقىرىش، تىجارەت ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل كاپىتالىدىن باشقا پۇلنىڭ ھەممىسىنى مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرىدۇ. قوشۇمچە قىممەتنى ئۈستىگە ئالغۇچى سۈپىتىدە بازارغا سېلىنغان ئاشۇ بىر قىسىم مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ رېئال ئامىلى (زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى)دىن تەركىب تاپىدۇ. شۇڭا، ئۇنى دەرھال ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىش ئۈچۈن ئىشلىتىشكە بولىدۇ. چۈنكى بىز بۇ يەردە، بىر قىسىم كاپىتالىستلار پۇل كاپىتالى جۇغلايدۇ، يەنە بىر قىسىم كاپىتالىستلار قوشۇمچە قىممىتىنىڭ ھەممىسىنى خەجلەپ تۈگىتىدۇ دەپ پەرەز قىلمىدۇق، بەلكى بىر قىسىم كاپىتالىستلار پۇل شەكلىدە جۇغلانما جۇغلاپ، يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى شەكىللەندۇرىدۇ، يەنە بىر قىسىم كاپىتالىستلار ئەمەلىي جۇغلانما جۇغلاپ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتىپ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى ئەمەلىي كۆپەيتىدۇ دەپ پەرەز قىلدۇق. كاپىتالىستلار ئۆز ئارا ئورۇن ئالمىشىپ تۇرۇپ، بىر قىسمى پۇل جۇغلىغان، يەنە بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى

كېڭەيتكەن تەقدىردىمۇ ، هازىرقى پۇل مىقدارى يەنىلا ئوبوروت ئېهتىياجىنى يېتەرلىك قاندۇرىدۇ . ئۇنىڭدىن باشقا ؛ يەككە پۇل جۇغلانمىسىنى نەق پۇل بىلەن ئەمەس ، بەلكى هەقدارلىق هوقۇقىنى جۇغلاش ئارقىلىقمۇ جۇغلىغىلى بولىدۇ .

لېكىن ، ئەگەر پۇل كاپىتالىنىڭ جۇغلىنىشىنى كاپىتالىستلار سىنىپى ئۈچۈن قىسمەن هادىسە ئەمەس ، بەلكى ئومۇمىي هادىسە دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇنداقتا قىيىنچىلىق تۇغۇلىدۇ . بىزنىڭ پەرىزىمىز بويىچە ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئومۇمىيۈزلۈك ۋە بىردىنبىر هۆكۈمرانلىققا ئېرىشكەندە ، كاپىتالىستلار سىنىپىنى هېسابقا ئالمىغاندا ، ئىشچىلار سىنىپىدىن باشقا هېچقانداق سىنىپ بولمايدۇ . ئىشچىلار سىنىپى سېتىۋالغان هەممە نەرسىسى ئۇلارنىڭ ئىش هەققىنىڭ يىغىندىسىغا ، پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپى ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ يىغىندىسىغا تەڭ بولىدۇ . كاپىتالىستلار سىنىپى مەهسۇلاتلىرىنى ئىشچىلار سىنىپىغا سېتىش ئارقىلىق ، بۇ پۇللارنى ئۆزىگە قايتۇرۇۋالىدۇ . شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى يەنە پۇل شەكلىگە كىرىدۇ . ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ يىغىندىسى ، يەنى بىر يىل ئىچىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئەمەس ، بەلكى بىر يىل ئىچىدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ يىغىندىسى 100 × x فوند ستېرلىڭغا تەڭ دەپ پەرەز قىلساق ، بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتى ئوبوروت سۈرئىتىگە ئاساسەن بىر يىل ئىچىدە قانچىلىك پۇل ئالدىن تۆلىنىدۇ دېگەن مەسىلە هازىر بىز كۆزىتىۋاتقان مەسىلە بىلەن ئالاقىسىز . كاپىتالىستلار سىنىپى 100 × x فوند ستېرلىڭ كاپىتال بىلەن بەلگىلىك مىقداردىكى ئەمگەك كۈچى سېتىۋالىدۇ ، يەنى بەلگىلىك ساندىكى ئىشچىلارغا ئىش هەققى بېرىدۇ ، بۇ بىرىنچى سودا بولۇپ هېسابلىنىدۇ . ئىشچىلار بۇ پۇل



بىلەن كاپىتالىستلاردىن بەلگىلىك مىقداردا تاۋار سېتىۋالىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ، 100 × x فوند ستېرلىڭ يەنە كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ ، بۇ ئىككىنچى سودا بولۇپ هېسابلىنىدۇ . بۇ ئەهۋال ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىپ تۇرىدۇ . ئىشچىلار سىنىپى هەرقانداق قىلىپمۇ 100 × x فوند ستېرلىڭغا كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاشۇ مەهسۇلاتنى سېتىۋېلىش ئۈياقتا تۇرسۇن ، ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاشۇ مەهسۇلاتنىمۇ سېتىۋالالمايدۇ . ئىشچىلار 100 × x فوند ستېرلىڭغا پەقەت ئىجتىمائىي مەهسۇلات قىممىتىنىڭ بىر قىسمىنىلا سېتىۋالالايدۇ ، بۇ قىسمىنىڭ قىممىتى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاشۇ قىسمىنىڭ قىممىتىگە تەڭ كېلىدۇ .

تۆۋەندىكى ئەهۋالنى ، يەنى بۇنداق ئەتراپلىق پۇل جۇغلانمىسىدا ئۇستىلمە قىلىنىپ ئىمپورت قىلىنغان قىممەتلىك مېتاللارنىڭ كاپىتالىستلار ئارىسىدا تەقسىم قىلىنىشىنىلا ئىپادىلەپ ، تەقسىماتنىڭ نىسبىتى بىلەن كارى بولمايدىغان بۇنداق ئەهۋالنى بىر چەتكە قايرىپ قويساق ، ئۇنداقتا ، پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپى قانداق قىلىپ پۇل جۇغلىيالايدۇ ؟

ئۇلار هېچنەرسە سېتىۋالماستىن ، بىر قىسىم مەهسۇلاتلىرىنى سېتىشى لازىم . ئەلۋەتتە ، ئۇلارنىڭ قولىدا مەلۇم پۇل فوندى بولۇپ ، ئۇلار ئۇنى ئۆز ئىستېمالى ئۈچۈن ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدە سەرپ قىلىپ ئوبوروتقا سالىدۇ ، كېيىن ئۇنىڭ بىر قىسمىنى ئوبوروتتىن قايتۇرۇۋالىدۇ ، بۇنىڭ سىرلىق يېرى يوق . لېكىن بۇنداق ئەهۋالدا ، بۇ پۇل فوندى دەل قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇلغا ئايلىنىشىدىن هاسىل بولغان ئوبوروت فوندى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، هەرگىز يوشۇرۇن پۇل

كاپىتالى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرمايدۇ .

ئەگەر ئەمەلىي ئەھۋال بويىچە كۆزىتىدىغان بولساق ، كېيىن ئىشلىتىلىش ئۈچۈن جۇغلانغان يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت :

1 . بانكىدىكى ئامانەت پۇل . بانكا ئەمەلىيەتتە ئاز قىسىم پۇلنى ئىدارە قىلىپ تۇرىدۇ . بۇ يەردە پۇل كاپىتالى نامىدىلا جۇغلىنىپ تۇرىدۇ . ئەمەلىيەتتە پۇل ئېلىش ھوقۇقى جۇغلىنىدۇ ، ئالغان پۇل بىلەن قويغان پۇل تەڭپۇڭ بولغاندىلا ، ئۇلار ئاندىن پۇلغا ئايلىنىدۇ (پۇلغا ئايلانغان ھامان ) . بانكىنىڭ قولىدا بولسا ، نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ناھايىتى ئاز پۇل تۇرىدۇ .

2 . زايوم . بۇ ھەرگىز كاپىتال ئەمەس ، بەلكى بىر دۆلەتنىڭ يىللىق مەھسۇلاتىغا بېرىلگەن ھەقدارلىق .

3 . پاي چېكى . ئالدامچىلىق كۆرۈلمىسىلا ، ئۇ بىر پاي شىركىتىگە تەۋە ئەمەلىي كاپىتالغا ئىگىدارچىلىق قىلىش ھوقۇقى گۇۋاھنامىسى ۋە ھەر يىلى ئۇنىڭدىن ئېرىشىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئىسپاتى بولالايدۇ .

بۇ ھاللارنىڭ ھەممىسىدە پۇل جۇغلانمىسى بولمايدۇ ، بەلكى بىر تەرەپتىن ، پۇل كاپىتالنىڭ جۇغلانمىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، پۇلنىڭ ئۈزلۈكسىز ، ئەمەلىي چىقىم قىلىنىشى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . بۇ پۇلنى مەيلى ئۇنىڭغا ئىگىدارلىق قىلغۇچى چىقىم قىلسۇن ياكى باشقىلار ، قەرزدارلار چىقىم قىلسۇن ، بۇ ئىشنىڭ ماھىيىتىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ .

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا ، پۇل ساقلاش ئەسلىدىلا مەقسەت ئەمەس ، بەلكى نەتىجە ياكى ئوبوروتنىڭ توختاپ قالغانلىقىنىڭ نەتىجىسى (بۇنداق بولغاندا ئادەتتىكىدىن كۆپرەك پۇل خەزىنىگە كىرىدۇ ) ياكى بولمىسا كاپىتال ئوبوروتى تەرىپىدىن



بەلگىلەنگەن جۇغلانمىنىڭ نەتىجىسىدۇر ، ياكى بولمىسا ، پۇل ساقلاش پۇل كاپىتالى شەكلىنىڭ ۋاقىتىنچە يوشۇرۇن شەكىلدە تۇرۇشىدۇر ، مەقسەت ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىش .

شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئەگەر بىر تەرەپتىن ، پۇلنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان قىسمى ئوبوروتتىن چىقىرىلىپ ، ساقلىنىدىغان پۇل سۈپىتىدە جۇغلانسا ، ئۇنداقتا ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ يەنە بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز ھالدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىپ تۇرىدۇ . ئۇستىلىمە قىممەت مېتال كاپىتالىستلار سىنىپى ئارىسىدا تەقسىم قىلىنغاندىن سىرت ، باشقا جايدا ئەزەلدىن تەڭلا ۋاقىتتا پۇل شەكلىدە جۇغلانمايدۇ .

يىللىق مەھسۇلات ئېچىدىكى تاۋار شەكلىدە قوشۇمچە قىممەتنى ئىپادىلەيدىغان قىسىمغا كەلسەك ، يىللىق مەھسۇلاتقا ئالاقىدار باشقا قىسىمدا ئېيتىلغان ئەھۋالمۇ تامامەن ئۇيغۇن كېلىدۇ . بۇ قىسىمنىڭ ئوبوروت قىلىنىشى ئۈچۈن بەلگىلىك مىقداردىكى پۇل بولۇشى لازىم . بۇ پۇلنىڭ مىقدارى ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ، قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان تاۋار مىقدارىغا ئوخشاش كاپىتالىستلار سىنىپىغا تەۋە بولىدۇ . بۇ پۇل مىقدارىنى ئەڭ دەسلەپتە كاپىتالىستلار سىنىپى ئۆزى ئوبوروتقا سالغان . ئۇ ئوبوروت ئارقىلىق كاپىتالىستلار سىنىپى ئوتتۇرىسىدا ئۈزلۈكسىز يېڭىۋاشتىن تەقسىملىنىپ تۇرىدۇ . ئادەتتىكى قۇيما پۇل ئوبوروتىغا ئوخشاش ، بۇ پۇل مىقدارىنىڭ بىر قىسمى ئۈزلۈكسىز ئۆزگىرىپ تۇرىدىغان نۇقتىدا توختاپ قالىدۇ ، يەنە بىر قىسمى بولسا ئۈزلۈكسىز ئوبوروت بولۇپ تۇرىدۇ . بۇنداق جۇغلانمىنىڭ بىر قىسمى مەقسەتلىك ھالدا پۇل كاپىتالى بولۇپ شەكىللەنسە ، بۇ ھەرگىز ئىشتا ئۆزگىرىش پەيدا قىلمايدۇ .

بۇ يەردە تۆۋەندىكى ئەھۋاللارنى بىر چەتكە قايرىپ تۇرىمىز : ئوبوروت داۋامىدىكى ھەر خىل تەۋەككۈل ھەرىكەتلەر تۈپەيلىدىن ، بىر كاپىتالىست باشقا كاپىتالىستنىڭ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممىتىنى تارتىۋالىدۇ ، ھەتتا بىر قىسىم كاپىتالنى تارتىۋالىدۇ ، شۇڭا ، پۇل كاپىتالى ۋە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدا بىر تەرەپلىمە جۇغلانما ۋە مەركەزلىشىش كۆرۈلىدۇ . مەسىلەن ، كاپىتالىست A قولىغا كىرگۈزگەن ۋە پۇل كاپىتالى قىلىپ جۇغلىغان بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت كاپىتالىست B نىڭ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممىتى بولۇشى مۇمكىن ، بۇ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت كاپىتالىست B نىڭ قولىغا قايتىپ بارمايدۇ .



# 3 - بۆلۈم

# ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ۋە ئوبوروتى

## 18 - باب

## مۇقەددىمە(34)

### I . تەتقىقات ئوبيېكتى

كاپىتالنى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ، كاپىتالنىڭ ئەمگەك جەريانى ۋە كاپىتال قىممىتىنىڭ كۆپىيىش جەريانى دېمەكتۇر . بۇ جەرياننىڭ نەتىجىسى — تاۋار مەھسۇلاتى ، ھەل قىلغۇچ مۇددىئاسى قوشۇمچە قىممەت ھاسىل قىلىش .

كاپىتالنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ھەم ئاشۇ بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ، ھەم ھەقىقىي مۇئامىلە جەريانىنىڭ ئىككى باسقۇچىنى ، ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ

(34) 2-قولیازمىدىن ئېلىندى.

ئېيتقاندا، دەۋرلىك جەريان، يەنى مەلۇم ۋاقىتتىن كېيىن يېڭىۋاشتىن تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان جەريان سۈپىتىدە كاپىتالنىڭ ئوبوروتىنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان پۈتۈن ئايلىنىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

بىز ئايلىنىشنى مەيلى G′ … G شەكلىدە تەكشۈرەيلى ياكى P … P شەكلىدە تەكشۈرەيلى، بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بولغان P ھەرقاچان شۇ ئايلىنىشنىڭ بىرلا ھالقىسى بولىدۇ. ئالدىنقى شەكىلدە بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئوبوروت جەريانىغا ۋاستە بولسا، كېيىنكى شەكىلدە ئوبوروت جەريانى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ۋاستە بولىدۇ. بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرۇشى بولسۇن، كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە ئۈزلۈكسىز قايتا نامايان بولۇپ تۇرۇشى بولسۇن ھەر ئىككىلىسى كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانىدا ئۆزگىرىشىنى شەرت قىلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرۇشى كاپىتالنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە تۈرلۈك ئۆزگىرىشلەرنى يېڭىۋاشتىن ئورۇنداپ تۇرۇشىنىڭ، نۆۋەت بىلەن پۇل كاپىتال ۋە تاۋار كاپىتال بولۇپ ئىپادىلىنىپ تۇرۇشىنىڭ شەرتىدۇر.

بىراق، خۇددى ھەربىر ئايرىم كاپىتالىست كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ بىرلا ئەزاسى بولغاندەك، ھەربىر ئايرىم كاپىتالمۇ ئۇمۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ مۇستەقىل، ئالايلۇق، ئۆز ئالدىغا ئۆمۈر سۈرۈۋاتقان بىرلا بۆلىكىدۇر. ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى ئۇنىڭ مۇستەقىل بۆلەكلىرىنىڭ ھەرىكىتىنىڭ يىغىندىسىدىن، يەنى ئايرىم كاپىتاللارنىڭ ئوبوروتىنىڭ يىغىندىسىدىن ھاسىل بولىدۇ. خۇددى ئايرىم



تاۋارنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىشى تاۋار دۇنياسىنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىش تەرتىپى — تاۋار ئوبوروتى — دىكى بىر ھالقا بولغاندەك، ئايرىم كاپىتالنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىشى ۋە ئوبوروتىمۇ ئىجتىمائىي كاپىتال ئايلانمىسىدىكى بىر ھالقىدۇر.

بۇ ئومۇمىي جەريان ھەم ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى (بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانى) بىلەن ئۇنىڭغا ۋاستە بولغان شەكىل ئۆزگىرىشى (ماددىي جەھەتتىن تەكشۈرگەندە، ئالماشتۇرۇش)نى، ھەم شەخسىي ئىستېمال بىلەن ئۇنىڭغا ۋاستە بولغان شەكىل ئۆزگىرىشى ياكى ئالماشتۇرۇشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بىر تەرەپتىن، بۇ جەريان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىشىنى ۋە شۇنىڭ بىلەن ئەمگەك كۈچىنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئىشتىراك قىلىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ يەردە ئىشچى ئۆز تاۋىرىنى — ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى بولسا، كاپىتالىست بۇ تاۋارنى سېتىۋالغۇچى بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، تاۋارنىڭ سېتىلىشى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ تاۋار سېتىۋېلىشىنى، يەنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ يەردە ئىشچىلار سىنىپى تاۋارنىڭ خېرىدارى بولسا، كاپىتالىستلار ئىشچىلارغا تاۋار ساتقۇچى بولىدۇ.

تاۋار كاپىتالىنىڭ ئوبوروتى قوشۇمچە قىممەت ئوبوروتىنىمۇ، جۈملىدىن كاپىتالىستلارنىڭ شەخسىي ئىستېمالىنى، يەنى قوشۇمچە قىممەتنى ئىستېمال قىلىشى ئۈچۈن ۋاستىلىك رول ئوينايدىغان ئېلىم - سېتىمىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

دېمەك، ئايرىم - ئايرىم كاپىتاللارنىڭ بىرىكىشىدىن ھاسىل بولغان ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى، يەنى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسى نۇقتىسىدىن كۆزىتىلگەن ئايلىنىش كاپىتال ئوبوروتىنىلا ئەمەس، بەلكى ئومۇمىي تاۋار

ئوبوروتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . كېيىنكىسى تېگىدىن ئالغاندا ، پەقەت ئىككى قىسىمدىن : 1 . كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىدىن ؛ 2 . شەخسىي ئىستېمالغا قېتىلغان تاۋارنىڭ ، يەنى ئىشچىلار ئۆز ئىش ھەققى بىلەن ، كاپىتالىستلار بولسا قوشۇمچە قىممەت (ياكى ئۇنىڭ بىر قىسمى ) بىلەن سېتىۋالىدىغان تاۋارنىڭ ئايلىنىشىدىن تەركىب تېپىشى مۇمكىن . قانداقلا بولمىسۇن كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئوبوروتىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، چۈنكى قوشۇمچە قىممەت تاۋار كاپىتالنىڭ بىر بۆلىكىنى تەشكىل قىلىدۇ ھەمدە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىشى بىلەن ئىش ھەققىنىڭ تۆلىنىشىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . لېكىن ، بۇ قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئىش ھەققىنىڭ تاۋارغا سەرپ قىلىنىشى كاپىتال ئوبوروتىدا بۇ ئوبوروت ئۈچۈن ھېچبولمىغاندا ئىش ھەققىنىڭ سەرپ قىلىنىشى شەرت بولسىمۇ ، ھالقا ھاسىل قىلالمايدۇ .

بىز 1 - كىتابتا ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ھەم ئايرىم جەريان سۈپىتىدە ، ھەم تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى سۈپىتىدە تەھلىل قىلغان ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھاسىل بولۇشىنى ۋە كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ ھاسىل بولۇشىنى تەھلىل قىلغانىدۇق . كاپىتال ئوبوروت ساھەسىدە باشتىن كەچۈرگەن شەكىل ئالمىشىشى ۋە ماددىي ئالمىشىشلارنى ئالدىنقى شەرت تەرىقىسىدە پەرەز قىلىپ ، تەپسىلىي مۇھاكىمە قىلمىغانىدۇق . بىز بىر تەرەپتىن ، كاپىتالىست مەھسۇلاتىنى ئۆز قىممىتى بويىچە ساتىدۇ ، دەپ پەرەز قىلغان بولساق ، يەنە بىر تەرەپتىن ، كاپىتالىست ئوبوروت ساھەسىدە جەرياننىڭ قايتىدىن باشلىنىشى ياكى ئۈزلۈكسىز داۋام قىلىشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ماددىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تاپىدۇ ، دەپ پەرەز قىلغانىدۇق .



ئۇ يەردە ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسىي شەرتى بولغان ئەمگەك كۈچىنىڭ سېتىلىشى ۋە سېتىۋېلىنىشى بىزنىڭ ئوبوروت ساھەسىدە تەكشۈرۈشىمىزگە توغرا كەلگەن بىردىنبىر ھەرىكەت بولغانىدى .

بىز مۇشۇ كىتابنىڭ بىرىنچى بۆلۈمىدە كاپىتالنىڭ ئۆز ئايلىنىشىدا قوبۇل قىلغان تۈرلۈك شەكىللىرىنى ۋە بۇ ئايلىنىشنىڭ ئۆزىگە خاس شەكىللىرىنى تەكشۈردۇق . بىرىنچى كىتابتا تەكشۈرۈلگەن ئەمگەك ۋاقتىغا ئەمدى ئوبوروت ۋاقتى قوشۇلدى .

ئىككىنچى بۆلۈمدە ، ئايلىنىشنى دەۋرىيلىك ئايلىنىش سۈپىتىدە ، يەنى دەۋرىيلىك ئوبوروت سۈپىتىدە تەكشۈردۇق . بۇنىڭدا ، بىر تەرەپتىن ، كاپىتالنىڭ تۈرلۈك تەركىبىي قىسىملىرى (تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتال )نىڭ تۈرلۈك شەكىلدىكى ئايلىنىشنى ھەر خىل ۋاقىتتا ھەر خىل يوللار بىلەن قانداق ئورۇندايدىغانلىقىنى كۆرسەتتۇق ؛ يەنە بىر تەرەپتىن ، ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ھەر خىل داۋام قىلىشىغا سەۋەب بولغان ئەھۋاللارنى تەتقىق قىلدۇق . بىز ئايلىنىش دەۋرى ۋە ئۇنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىدىكى تۈرلۈك نىسبەتلەرنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆز مىقياسىغا ۋە يىللىق قوشۇمچە قىممەت نىسبىتىگە قانداق تەسىر كۆرسىتىدىغانلىقىنىمۇ كۆرسەتتۇق . ئەمەلىيەتتە ، بىرىنچى بۆلۈمدە مۇھىمى كاپىتالنىڭ ئۆز ئايلىنىشىدا نۆۋەت بويىچە قوبۇل قىلىپ ۋە ۋاز كېچىپ تۇرغان تۈرلۈك شەكىللىرى تەكشۈرۈلگەن بولسا ، ئىككىنچى بۆلۈمدە ، تۈرلۈك شەكىللەرنىڭ ئاشۇنداق ھەرىكىتى ۋە ئۇزۇلمەي ئالمىشىشى داۋامىدا مەلۇم مىقداردىكى كاپىتالنىڭ بىرلا ۋاقىتتا (تۈرلۈك نىسبەتتە بولۇشىغا قارىماي )

قانداق يوللار بىلەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى، پۇل كاپىتال ۋە تاۋار كاپىتال دېگەن شەكىللەرگە بۆلۈنىدىغانلىقى، ھەتتا بۇ شەكىللەر ئۆزئارا ئورۇن ئالماشتۇرۇش بىلەنلا قالماي، ئومۇمىي كاپىتال قىممىتىنىڭ تۇرلۇك بۆلەكلىرىنىڭمۇ ئاشۇنداق ھەر خىل ھالەتتە بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋېرىدىغانلىقى ھەمدە ۋەزىپە ئۆتەيدىغانلىقى تەتقىق قىلىندى. بولۇپمۇ پۇل كاپىتالنىڭ 1 - كىتابتا تىلغا ئېلىنمىغان ئالاھىدە بىر خۇسۇسىيىتى نامايان بولدى. بۇ يەردە بەزى قانۇنىيەتلەر تېپىلدى، بۇ قانۇنىيەتلەر بويىچە مەلۇم مىقداردىكى كاپىتالنىڭ ئاز - كۆپلۈك جەھەتتە پەرقلىنىدىغان تەركىبىي قىسمىلا دەۋرىيلىك ئوبوروت شارائىتىغا يارىشا شۇ مىقداردىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ ئۈزلۈكسىز ۋەزىپە ئۆتەپ تۇرالىشى ئۈچۈن پۇل كاپىتال شەكلىدە دائىم ئالدىن تۆلىنىپ ۋە يىغىلىنىپ تۇرۇشى لازىم.

بىراق بىرىنچى ۋە ئىككىنچى بۆلۈملەردە باشتىن - ئاياغ ئايرىم كاپىتالنىلا، ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ مۇستەقىل بىر بۆلىكىنىڭ ھەرىكىتىنىلا تەكشۈردۇق.

لېكىن ئايرىم كاپىتاللارنىڭ ئايلىنىشى بىر - بىرى بىلەن گىرەلىشىپ كېتىدۇ، بىر - بىرىنى شەرت قىلىدۇ ۋە تەقەززا قىلىدۇ، يەنە كېلىپ ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى ئاشۇنداق گىرەلىشىش ئارقىسىدا ۋۇجۇدقا كېلىدۇ. ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدا بىر تاۋارنىڭ ئومۇمىي شەكلەن ئۆزگىرىشى تاۋار دۇنياسىنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىش قاتارىدىكى بىر ھالقا بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ، ئوخشاشلا ئايرىم كاپىتالنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىشى ئەمدى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىش قاتارىدىكى بىر ھالقا بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدا كاپىتالنىڭ ئوبوروتىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىش پۈتۈنلەي ھاجەتسىز بولسىمۇ، —



چۈنكى ئۇ غەيرىي كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا ئېلىپ بېرىلىدۇ، — ئەمما يۇقىرىدا بايان قىلىنغىنىدەك، ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنىڭ ئايلىنىشى ئايرىم كاپىتالنىڭ ئايلىنىش دائىرىسىگە كىرمەيدىغان تاۋار ئوبوروتىنى ھەم كاپىتال بولۇپ شەكىللەنمەيدىغان تاۋار ئوبوروتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئەمدى بىز ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى بولغان ئايرىم كاپىتاللارنىڭ ئوبوروت جەريانىنى (بۇ جەريانىنىڭ ئومۇمىي يىغىندىسى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدۇر)، ئىككىنچى تۇرلۇك قىلىپ ئېيتقاندا، مەزكۇر ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ مۇئامىلە جەريانىنى تەكشۈرىمىز.

## II . پۇل كاپىتالنىڭ رولى

〔گەرچە تۆۋەندىكى مەزمۇنلار مۇشۇ بۆلۈمنىڭ ئاخىرقى قىسمىغا ئائىت بولسىمۇ، لېكىن بىز ئومۇمىي ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى بولغان پۇل كاپىتالنى تەكشۈرۈشكە دەرھال كىرىشىۋېرىمىز.〕

ئايرىم كاپىتالنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتىنى تەكشۈرگەندە پۇل كاپىتالنىڭ ئىككى تەرىپى نامايان بولغانىدى.

بىرىنچى، پۇل كاپىتال شۇنداق شەكىلكى، ئايرىم كاپىتال شۇ شەكىلدە سەھنىگە چىقىدۇ ۋە ئۆز جەريانىنى كاپىتال سۈپىتىدە باشلايدۇ. شۇڭا، ئۇ پۈتكۈل جەريانىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرىدىغان بىرىنچى تۈرتكە بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

ئىككىنچى، دەۋرىيلىك ئوبوروت مەزگىلىنىڭ داۋاملىشىش ۋاقتى ۋە ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئىككى تەركىبىي قىسمى بولغان ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوبوروت مەزگىلىنىڭ نىسبىتى ئوخشاش

بولمىغانلىقى ئۈچۈن ، پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىنىپ ۋە يىغىلىنىپ تۇرىدىغان ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتى بىلەن ئۇ تۇرتكە بولغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى يەنى ئۈزلۈكسىز داۋاملىشىدىغان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتمۇ ئوخشاش بولمايدۇ . لېكىن بۇ نىسبەتنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۇپىتىدە ۋەزىپە ئۆتەپ تۇرالايدىغان ئاشۇ بىر قىسىم هەرىكەتتىكى كاپىتال قىممىتى هامان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن پۇل شەكلىدە بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى زۆرۈر بولغان ئاشۇ بىر قىسىم ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچراپ تۇرىدۇ . بۇ يەردە گەپ نورمال دەۋرىيلىك ئوبوروت ، ئابستراكت ئوتتۇرىچە مىقدار ئۈستىدىلا بارىدۇ . ئوبوروتنى توختىتىپ قويىماسلىقتىكى ئۈستىلىمە پۇل كاپىتالى تىلغا ئېلىنمايدۇ .

**بىرىنچى نۇقتا توغرىسىدا** . تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى تاۋار ئوبوروتىنى شەرت قىلىدۇ ، تاۋار ئوبوروتى بولسا تاۋارنىڭ پۇل بولۇپ ئىپادىلىنىشىنى ، پۇل ئوبوروتىنى شەرت قىلىدۇ ؛ تاۋارنىڭ تاۋار ۋە پۇل دېگەن ئىككى ياقلىمىلىق تۈس ئېلىشى مەهسۇلاتنىڭ تاۋار بولۇپ ئىپادىلىنىش قانۇنىيىتىدۇر . خۇددى شۇنىڭدەك ، كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشى — مەيلى ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرەيلى ياكى ئايرىم نۇقتىدىن تەكشۈرەيلى ، بەرىبىر — پۇل شەكلىنى ئالغان كاپىتالنىڭ ياكى پۇل كاپىتالنىڭ يېڭىدىن ۋۇجۇدقا كەلگەن هەربىر كارخانا ئۈچۈن بىرىنچى تۇرتكە ۋە دائىملىق هەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . بولۇپمۇ تۇراقسىز كاپىتال پۇل كاپىتالنىڭ هەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ سۈپىتىدە پات - پات قايتىدىن پەيدا بولۇپ تۇرۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . پۈتۈن ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنى ، يەنى



كاپىتالنىڭ تاۋاردىن تەركىب تاپقان هەممە بۆلەكلىرىنى — ئەمگەك كۈچى ، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىنى دائىم پۇل خەجلەپ قايتا سېتىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ . بۇ ئايرىم كاپىتال ئۈچۈنمۇ ، ئىجتىمائىي كاپىتال ئۈچۈنمۇ شۇنداق ، كېيىنكىسى بىرمۇنچە ئايرىم كاپىتال سۈپىتىدە ۋەزىپە ئۆتەيدۇ ، خالاس . لېكىن خۇددى 1 - كىتابتا كۆرسىتىپ ئۆتۈلگىنىدەك ، بۇنىڭدىن كاپىتالنىڭ ۋەزىپە ئۆتەش دائىرىسى ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى — كاپىتالىستىك ئاساستا بولغان تەقدىردىمۇ — **مۇتلەق** چېگرىسىدىن ئېيتقاندا ، ۋەزىپە ئۆتەۋاتقان پۇل كاپىتالنىڭ ئاز - كۆپلۈكىگە باغلىق بولىدۇ ، دېگەن خۇلاسە كېلىپ چىقمايدۇ .

كاپىتالغا قېتىلغان تۇرلۇك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنىڭ كېڭىيىشى ، مۇئەييەن دائىرىدىن ئالغاندا ، ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالنىڭ مىقدارىغا باغلىق بولمايدۇ . ئەمگەك كۈچىگە ئوخشاش هەق بېرىلگەن ئەهۋالدا ، ئۇنى تاشقى ياكى ئىچكى ئامىل جەهەتتىن كۈچلۈكرەك ئېكسپىلاتاتسىيە قىلىش مۇمكىن بولىدۇ . پۇل كاپىتالى ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ بۇنداق كۈچىيىشى ئارقىسىدا كۆپەيگەن (ئىش هەققى ئۆسكەن ) هالەتتىمۇ ، ئۇ ئېكسپىلاتاتسىيىگە تاناسىپ هالدا كۆپەيمەيدۇ ، دېمەك هەرگىز مۇناسىپ هالدا كۆپەيمەيدۇ .

ئىشلەپچىقىرىشتا پايدىلىنىدىغان يەر ، دېڭىز - ئوكيان ، كان ، ئورمان ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تەبىئىي جىسىملار كاپىتالنىڭ قىممەت ئامىلى بولالمايدۇ . بۇ تەبىئىي جىسىملاردىن ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالىنى كۆپەيتمەي ، شۇ مىقداردىكى ئەمگەك كۈچىنى قاتتىقراق ئىشلىتىش يولى بىلەنلا تاشقى ياكى ئىچكى ئامىل جەهەتتىن كۆپرەك پايدىلىنىشقا بولۇۋېرىدۇ . شۇنىڭ

بىلەن ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ رېئال ئامىللىرى ئۈستىلىمە پۇل كاپىتالىسىزمۇ كۆپىيىۋېرىدۇ . قوشۇمچە ماتېرىياللارنىڭ قوشۇلۇشى تۈپەيلىدىن جەزمەن پۇل كاپىتالى قوشۇشقا توغرا كەلگەندىمۇ ، كاپىتال قىممىتىنىڭ ئالدىن تۆلىنىشىگە ۋاستە بولغان پۇل كاپىتالىمۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئۈنۈمىنىڭ ئېشىشىغا تاناسىپ ھالدا كۆپەيمەيدۇ ، دېمەك ، ھەرگىز مۇناسىپ ھالدا كۆپەيمەيدۇ .

بىر خىل ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن ، يەنى بىر خىل تۇراقلىق كاپىتالدىن كۈندىلىك ئىستېمال ۋاقتىنى ئۇزارتىش ياكى ئىستېمال سۈرئىتىنى ئاشۇرۇش يولى بىلەنمۇ ئۈنۈملۈكرەك پايدىلىنىش مۇمكىن ، شۇنىڭ بىلەن بىللە بۇنىڭدا تۇراقلىق كاپىتال ئۈچۈن ئۈستىلىمە پۇل خىراجىتى تەلەپ قىلىنمايدۇ . بۇنداقتا ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتىلا تېزلىشىدۇ ، لېكىن ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىش ئامىللىرى ئۇنىڭدىنمۇ تېزرەك بارلىققا كېلىدۇ .

تەبىئىي جىسىملار بىر چەتتە تۇرۇپ تۇرسۇن ، بىر تىيىن تەلەپ قىلمايدىغان تەبىئەت كۈچلىرىمۇ ئامىل سۈپىتىدە چوڭراق ياكى كىچىكرەك رول بىلەن ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئىشتىراك قىلىشى مۇمكىن . ئۇلارنىڭ قانچىلىك رول ئوينىشى كاپىتالىستلار ئۈچۈن بىكارغا توختايدىغان تۈرلۈك ئۇسۇللاردىن پايدىلىنىشقا ۋە پەننىڭ تەرەققىياتىغا باغلىق .

ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئىجتىمائىي بىرلىشىشى ۋە ئايرىم ئىشچىلارنىڭ ھاسىل قىلغان ماھارەتلىرى ئۈستىدىمۇ ئەھۋال خۇددى شۇنداق . كېرى يەر ئىگىسى ھېچقاچان تولۇق ھەق ئالمايدۇ ، چۈنكى ئۇنىڭغا يەرنى ھازىرقىدەك ئۈنۈمدار قىلىش ئۈچۈن قەدىمدىن تارتىپ سەرپ قىلىنغان ھەممە كاپىتال



ياكى ئەمگەك تۆلەپ بېرىلمەيدۇ ، دەپ ھېسابلىغان (يەرنىڭ مەھرۇم قىلىنغان ئۈنۈمدارلىقى ھەققىدە بىرنېمە دېمەيدۇ ، ئەلۋەتتە ) . بۇ ھېساب بويىچە بولغاندا ، ھەربىر ئايرىم ئىشچىغا پۈتۈن ئادىمىزاتنىڭ بىر ياۋايى ئادەمنى ھازىرقى زامان ماشىنا ئىشچىسىغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ئەمگىكى بويىچە ھەق تۆلەشكە توغرا كەلگەن بولاتتى . بۇنىڭ ئەكسىچە ، بىز شۇنداق دېيىشكە ھەقلىقمىزكى ، ئەگەر يەرگە سەرپ قىلىنغان ۋە يەر ئىگىلىرى بىلەن كاپىتالىستلار تەرىپىدىن پۇلغا ئايلاندۇرۇلغان ھەممە ھەقسىز ئەمگەك ھېسابلاپ چىقىلىدىغان بولسا ، ئۇ ھالدا ، يەرگە سەرپ قىلىنغان ھەممە كاپىتال ئاللىقاچان يۇقىرى ئۆسۈم بىلەن نەچچە - نەچچە قېتىم قايتۇرۇلغان بولىدۇ ، يەرگە بولغان ئىگىدارلىقمۇ جەمئىيەت تەرىپىدىن پۇل تۆلەپ ئاللىقاچان سېتىۋېلىنغان بولىدۇ .

ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشى كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۈستىلىمە چىقىمىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدىغان بولسا ، ئالدى بىلەن مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىنى ئەمەس ، مىقدارىنىلا ئاشۇرىدۇ ئەلۋەتتە ، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشى ئوخشاش مىقداردىكى ئەمگەك بىلەن كۆپرەك دائىمىي كاپىتالنى تەكرار ھاسىل قىلالىسا ، جۈملىدىن كۆپرەك دائىمىي كاپىتال قىممىتىنى ساقلاپ قالالىسا ، بۇ باشقا گەپ . لېكىن ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشى ئەينى زاماندا كاپىتال ئۈچۈن يېڭى ماتېرىيال ، جۈملىدىن كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى ئۈچۈن كەڭ ئاساس يارىتىلىدۇ .

ئىجتىمائىي ئەمگەكنى ئۇيۇشتۇرۇشنىڭ ئۆزى ، جۈملىدىن ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ ئېشىشى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كەڭ كۆلەمدە ئېلىپ بېرىلىشىنى ، جۈملىدىن ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ كۆپلەپ پۇل كاپىتال دەسمايە سېلىشىنى تەلەپ

قىلىدۇ. خۇددى 1 - كىتابتا كۆرسىتىلگىنىدەك[85] ، بۇ قىسمەن هالدا كاپىتالنىڭ ئاز سانلىق كىشىلەرنىڭ قولىغا توپلىنىشى ئارقىسىدا رېئاللىشىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ۋەزىپە ئۆتەۋاتقان كاپىتالنىڭ قىممەت مىقدارىنىڭ، جۈملىدىن شۇ قىممەتنى ئىپادىلىگۈچى ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتال مىقدارىنىڭ مۇتلەق كۆپىيىشىنىڭ هاجىتى قالمايدۇ. ئايرىم كاپىتاللارنىڭ مىقدارى شۇ كاپىتاللارنىڭ ئومۇمىي ئىجتىمائىي مىقدارى كۆپەيمەي تۇرۇپ، ئاز سانلىق كىشىلەرنىڭ قولىغا توپلىنىشى بىلەنمۇ كۆپىيىشى مۇمكىن. بۇ ئايرىم كاپىتاللارنىڭ تەقسىماتىنىلا ئۆزگەرتىدۇ، خالاس.

ناهايەت، ئالدىنقى بۆلۈمدە كۆرسىتىلگىنىدەك، دەۋرىيلىك ئوبوروت مەزگىلىنىڭ قىسقىرىشى ئازراق پۇل كاپىتالى بىلەن شۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزىنى ياكى شۇ پۇل كاپىتالىنىڭ ئۆزى بىلەن كۆپرەك ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى هەرىكەتكە كەلتۈرۈشكە ئىمكان بېرىدۇ.

لېكىن، بۇلارنىڭ هەقىقىي پۇل كاپىتالى توغرىسىدىكى مەسىلە بىلەن ئالاقىسى يوقلۇقى روشەن. بۇ پەقەت شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال — ئۆزىنىڭ ئەركىن شەكلىدە ۋە قىممەت شەكلىدە مەلۇم مىقداردىكى پۇلدىن هاسىل بولغان مۇئەييەن قىممەت مىقدارى — ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلانغاندىن كېيىن ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شۇنداق يوشۇرۇن ئىمكانىيەتلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇكى، بۇ ئىمكانىيەتلەرنىڭ دائىرىسى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ دائىرىسى بىلەن بەلگىلەنمەيدۇ، بۇ يوشۇرۇن ئىمكانىيەتلەر مەلۇم پائالىيەت دائىرىسىدە تاشقى ۋە ئىچكى ئامىل جەھەتلەردىن ئوخشاشمىغان دەرىجىدە رول ئوينايدۇ. ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى —



ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئەمگەك كۈچى — نىڭ باهاسى ئايان بولسا، ئۇ چاغدا تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان مەلۇم مىقداردىكى بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنى سېتىۋېلىشقا كېرەكلىك پۇل كاپىتالىنىڭ مىقدارىمۇ ئايان بولغان بولىدۇ. باشقىچە ئېيتقاندا، ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتال قىممىتىنىڭ مىقدارى ئايان بولغان بولىدۇ. لېكىن بۇ كاپىتالنىڭ قىممەت بىلەن مەهسۇلاتنى هاسىل قىلغۇچى ئامىل سۈپىتىدە ئوينايدىغان رولى چوڭىيىپ - كىچىكلەپ ۋە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ.

**ئىككىنچى نۇقتا توغرىسىدا**. ئىجتىمائىي ئەمگەكنىڭ ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ بىر قىسمىنىڭ هەر يىلى پۇل هاسىل قىلىش ياكى سېتىۋېلىشقا، ئۇپراپ كەتكەن قۇيما پۇلنىڭ ئورنىنى قاپلاشقا سەرپ قىلىنىشى زۆرۈر بولىدۇ. ئۆز - ئۆزىدىن مەلۇمكى، بۇنىڭ بىلەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى مۇناسىپ هالدا كېمىيىپ كېتىدۇ. ئەمما، قىسمەن ئوبوروت ۋاسىتىسى بولۇپ، قىسمەن خەزىنە پۇل بولۇپ كۆرۈنىدىغان پۇل قىممىتىگە كەلسەك، ئۇ مەۋجۇت ئىكەن، ئۇنىڭغا ئېرىشىلگەن ئىكەن، ئۇ ئەمگەك كۈچى، ئىشلەپچىقىرىلغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە تەبىئىي بايلىق مەنبەلىرى بىلەن بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. بۇ پۇل قىممىتىگە بۇلارنى چەكلەيدىغان نەرسە دەپ قاراشقا بولمايدۇ. ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىغا ئايلاندۇرۇش، چەت ئەللەر بىلەن ئالماشتۇرۇشنى يولغا قويۇش ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتكىلى بولىدۇ. بىراق بۇنىڭدا پۇلنىڭ ئىلگىرىكىدەك دۇنيا پۇلى رولىنى ئوينىشى ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ. دەۋرىيلىك ئوبوروت مەزگىلى بىر خىل بولمىغاچقا، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنى هەرىكەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل كاپىتالىنىڭ مىقدارىمۇ بىر خىل بولمايدۇ. بىز

شۇنىمۇ كۆردۇقكى، دەۋرىيلىك ئوبوروت مەزگىلىنىڭ ئەمگەك ۋاقتى بىلەن ئوبوروت ۋاقتىغا بۆلۈنۈشى پۇل شەكلىدە يوشۇرۇنۇپ تۇرغان ياكى تۇرۇپ قالغان كاپىتالنىڭ كۆپىيىشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

دەۋرىيلىك ئوبوروت مەزگىلى، ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقىغا باغلىق ئىكەنلىكىدىن ئالغاندا، باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ماددىي خاراكتېرىگە باغلىق بولىدۇ، دېمەك، ئۇ شۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىگە خاس ئىجتىمائىي خاراكتېرىگە باغلىق بولمايدۇ. لېكىن كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا بولىدىغان، ۋاقتى ئۇزاقراق سوزۇلىدىغان، دائىرىسى كەڭرەك بولغان ئىشلار كۆپرەك پۇل كاپىتالنىڭ ئۇزاقراق ئالدىن تۆلىنىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا، بۇنداق ساھەدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئايرىم كاپىتالىستنىڭ ئىلكىدىكى پۇل كاپىتالنىڭ دائىرىسىگە باغلىق بولىدۇ. بۇ دائىرە ئىناۋەتلىك قەرز تۈزۈمى ۋە ئۇنىڭغا باغلىق بولغان بىرلەشمە تىجارەت (مەسىلەن، ھەسسىدارلىق شىركىتى) تەرىپىدىن بۇزۇپ تاشلىنىدۇ. شۇ سەۋەبتىن پۇل بازىرىدا يۈز بەرگەن قالايمىقانچىلىق بۇنداق كارخانىلارنىڭ پائالىيىتىنى توختىتىپ قويىدۇ، بۇنداق كارخانىلارمۇ ئۆز نۆۋىتىدە پۇل بازىرىدا قالايمىقانچىلىق پەيدا قىلىدۇ.

بەزى ئىشلار ئەمگەك كۈچىنى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئۇزاققىچە بەند قىلىپ تۇرىدۇ - يۇ، شۇ ۋاقىت ئىچىدە ھېچقانداق پايدىلىق مەھسۇلات يەتكۈزۈپ بەرمەيدۇ؛ ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ باشقا بىر قىسمى بولسا ئەمگەك كۈچلىرى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىمۇ يىلىغا توختىماي



ياكى نەچچە قېتىملاپ ئېلىپ تۇرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىمۇ يەتكۈزۈپ بېرىدۇ. ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا، ئالدىنقىسىنى قايسى كۆلەمدە ئېلىپ بارسا كېيىنكىسىگە زىيان يەتمەيدىغانلىقىنى مۆئەييەنلەشتۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ. ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشتىمۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتىكىگە ئوخشاش، ئەمگەك مەزگىلى قىسقىراق بولغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، ئىشچىلار مەھسۇلات يەتكۈزۈپ بەرمەي بۇرۇنقىدەكلا بىرئاز ۋاقىتقىچە مەھسۇلات ئېلىپلا تۇرىدۇ؛ ئەمگەك مەزگىلى ئۇزاقراق بولغان ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى بولسا، مەھسۇلات يەتكۈزۈپ بېرىشتىن بۇرۇن، خېلى ئۇزاققىچە مەھسۇلات ئېلىپ تۇرىدۇ. دېمەك بۇنداق ئەھۋالنى ھەرقايسى ئەمگەك جەريانىنىڭ ئىجتىمائىي شەكلى ئەمەس، ھەربىر جەرياننىڭ ماددىي شارائىتى پەيدا قىلىدۇ. ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشتا پۇل كاپىتالغا ئورۇن قالمايدۇ. جەمئىيەت ئەمگەك كۈچلىرى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا تەقسىم قىلىپ بېرىدۇ. ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئىجتىمائىي ئىستېمال بۇيۇملىرى زاپىسىدىن ئۆزلىرىنىڭ ئىش ۋاقتىغا لايىق مىقداردا مەھسۇلات ئېلىپ تۇرۇش ئۈچۈن قەغەز دوكۇمېنتلارغا ئېرىشىشى مۇمكىن. بۇ دوكۇمېنتلار پۇل بولمىغاچقا، ئوبوروت قىلىنمايدۇ.

بىزگە مەلۇم، ئەگەر پۇل كاپىتالغا بولغان ئېھتىياج ئەمگەك مەزگىلىنىڭ ئۇزۇن داۋام قىلىشىدىن تۇغۇلىدىغان بولسا، بۇنىڭغا تۆۋەندىكى خىل ئىككى ئەھۋال سەۋەب بولىدۇ. **بىرىنچى،** پۇل ئومۇمەن ئالغاندا شۇنداق شەكىلكى، ھەربىر ئايرىم كاپىتال (ئىناۋەتلىك قەرز بىر چەتتە تۇرۇپ تۇرسۇن) ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالغا ئايلىنىش ئۈچۈن شۇ شەكىلنى ئېلىشى لازىم؛ بۇنىڭغا

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋە ئومۇمىي تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ خاراكتېرى سەۋەب بولغان . **ئىككىنچى**، زۆرۈر ئالدىن تۆلەنگەن پۇل مىقدارى ئۇزاق ۋاقىتقىچە جەمئىيەتكە قايتىدىن پۇلغا ئايلىنىدىغان ھېچقانداق مەھسۇلات يەتكۈزۈپ بەرمەي ، يەنە شۇ ۋاقىتقىچە جەمئىيەتتىن ئەمگەك كۈچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئېلىۋېرىش ئارقىسىدا ھاسىل بولىدۇ . بىرىنچى خىل ھالەت يەنى ئالدىن تۆلىنىدىغان كاپىتال جەزمەن پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىنىشى شەرت بولغان ھالەت مۇشۇ پۇلنىڭ ئۆز شەكلى تۈپەيلىدىن — مەيلى ئۇ مېتال پۇل ، كرېدىت پۇل ، قىممەت بەلگىلىرى ياكى باشقا پۇل بولسۇن ، — يوقاپ كەتمەيدۇ . ئىككىنچى خىل ھالەتمۇ ئەمگەك ، تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قانداق پۇل ۋاسىتىسى ياكى قانداق ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدە جەلپ قىلىنغانلىقى ، ئۇنىڭ ئۈستىگە قىممەتداشنىڭ ئوبوروتقا سېلىنمىغانلىقى تۈپەيلىدىن تەسىرگە ئۇچرىمايدۇ .



# 19 - باب [35]

# ئالدىنقىلارنىڭ بۇ مەسىلە توغرىسىدىكى بايانى

## I . دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېقىمى

كېنى «ئىقتىساد جەدۋىلى»[86] دە مىللىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بەلگىلىك قىممەتكە ئىگە يىللىق مەھسۇلاتنى قانداق قىلىپ ئوبوروت ئارقىلىق تەقسىم قىلغاندا ، ئاندىن باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ، ئۇنىڭ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشى ، يەنى ئەسلىي كۆلەمدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى داۋاملاشتۇرغىلى بولىدىغانلىقىنى بىرقانچە سىزىقچىلار بىلەن ئىپادىلىگەن . ئالدىنقى يىللىق ھاسىلات ئەلۋەتتە ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىنى شەكىللەندۈرىدۇ . سانسىزلىغان يەككە ئوبوروت ھەرىكىتى باشتىلا ئىجتىمائىي ئالاھىدىلىككە ئىگە چوڭ ھەرىكەتكە ، — بىرقانچە غايەت زور ، فۇنكسىيىسى بېكىتىلگەن ، ئىقتىسادىي ئىجتىمائىي سىنىپ ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروتقا يىغىنچاقلانغان بولىدۇ . بۇ يەردە ، بىزنىڭ قىزىقىدىغىنىمىز شۇكى ، ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى ، — ئۇ ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ ھەرقانداق باشقا قىسىملىرىغا ئوخشاش ئىستېمال بۇيۇمى سۈپىتىدە ، ئىلگىرىكى

(35) مۇشۇ يەردىن 8-قوليازما باشلىنىدۇ.

بىر يىللىق ئەمگەكنىڭ يېڭى نەتىجىسىدۇر، — شۇنىڭ بىلەن بىرگە، ئوخشاش ناتۇرال شەكىلدە قايتا نامايان بولغان ئەسلىدىكى كاپىتال قىممىتىنى ئۈستىگە ئالغۇچىدۇر. ئۇ ئوبوروتقا قاتناشمايدۇ، بەلكى ئۇ يەردە ئۇنىڭ كاپىتاللىق رولىنى يېڭىۋاشتىن جارى قىلدۇرۇش ئۈچۈن، ئۆزىنى ئىشلەپچىقارغۇچى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى سىنىپىنىڭ قولىدا قالىدۇ. كېيىنى يەنە مۇناسىۋەتسىز بەزى ئامىللارنى يىللىق مەھسۇلاتتىن ئىبارەت بۇ ئۆزگەرمەس كاپىتال ئىچىگە قوشقان، لېكىن ئۇ ئاساسلىق مەسىلىنى تۇتۇۋالغان، ئۇنىڭ نەزەر دائىرىسى چەكلىك بولغاچقا، يېزا ئىگىلىكى ئىنسانىيەت ئەمگىكى ئارقىلىق قوشۇمچە قىممەت يارىتىدىغان بىردىنبىر ساھە دەپ قارىغان، دېمەك، كاپىتالىستىك كۆزقاراش بويىچە قارىغاندا، ئۇ بىردىنبىر ھەقىقىي ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدۇر. ئىقتىسادىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كەلسەك، ئۇنىڭ ئالاھىدە ئىجتىمائىي خاراكتېرىنىڭ قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، بۇ تارماقتا (يېزا ئىگىلىكىدە)، ئۇ ھەمىشە ئوخشاش بىر تەبىئىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن گىرەلىشىپ كېتىدۇ. كېيىنكىسىنىڭ روشەن شەرتى ئالدىنقىسىنىڭ شەرتىنى شەرھلەيدۇ، ھەمدە ئوبوروت كۆلەڭگىسىدىن پەيدا بولغان ئىدىيۋى قالايمىقانچىلىقنى تۈگىتىدۇ.

بىر خىل نەزەرىيە سىستېمىسى بەلگىسىنىڭ باشقا تاۋارلارنىڭ بەلگىسىگە ئوخشىمايدىغان يېرى شۇكى، ئۇ خېرىدارلارنىلا ئەمەس، بەلكى ساتقۇچىنىمۇ ئالدايدۇ. كېنى ۋە ئۇنىڭ ئەڭ يېقىن شاگىرتلىرى ئۆزلىرىنىڭ بۇ فېئودال بايرىقىغا ئىشەنگەن. تا ھازىرغا قەدەر، بىزنىڭ تالىپلىرىمىزمۇ بۇنىڭغا ئىشىنىۋاتىدۇ. لېكىن، ئەمەلىيەتتە، دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى سىستېمىسى



كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى تۇنجى قېتىم سىستېمىلىق چۈشەندۈرگەن. سانائەت كاپىتالىنىڭ ۋەكىلى — ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى سىنىپى — پۈتكۈل ئىقتىسادىي ھەرىكەتكە يېتەكچىلىك قىلىدۇ. دېھقانچىلىق كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا ئېلىپ بېرىلىدۇ، دېمەك، كاپىتالىستىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ يىرىك كارخانىلىرى سۈپىتىدە ئېلىپ بېرىلىدۇ؛ يەرنى بىۋاسىتە تېرىيدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ئارقىلىق ئىستېمال بۇيۇمى يارىتىلىپلا قالماي، يەنە ئۇنىڭدىن قىممەت يارىتىلىدۇ؛ ھالبۇكى ئىشلەپچىقىرىشتىكى مۇددىئا قوشۇمچە قىممەت يارىتىش، قوشۇمچە قىممەت ئوبوروت ساھەسىدىن ئەمەس، ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدىن كېلىدۇ. ئوبوروت ۋاسىتە قىلىنغان ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئۈستىگە ئالغۇچى بولغان ئۈچ سىنىپ ئىچىدە، «ئىشلەپچىقىرىش» ئەمگىكىنى بىۋاسىتە ئېكسپىلاتاتسىيە قىلغۇچى، قوشۇمچە قىممەت ياراتقۇچى، كاپىتالىستىك ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى قوشۇمچە قىممەتنى نوقۇل ئىگىلەپ تۇرغۇچىلاردىن پەرقلىنىدۇ.

دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى سىستېمىسى گۈللەنگەن مەزگىلدە، بۇنداق سىستېمىنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرىگە بىر تەرەپتىن لانگې[87] ۋە مابلى قارشى چىققان، يەنە بىر تەرەپتىن، ئەركىن ئۇششاق يەر ئىگىدارچىلىق تۈزۈمىنى ياقلىغۇچىلار قارشى چىققان.

---

ئا • سمىت تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئانالىز قىلىش جەھەتتە ناھايىتى روشەن ھالدا ئارقىغا چېكىنىدۇ[36]، چۈنكى، ئۇ باشقا جەھەتتە كېنىنىڭ توغرا تەھلىلىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن

هالدا پىششىقلاپ چىققان، مەسىلەن، كېيىنىڭ «ئەسلىي ئالدىن تۆلەش» ۋە «يىللىق ئالدىن تۆلەش» دېگەنلىرىنى ئومۇملاشتۇرۇپ، «مۇقىم» كاپىتال ۋە «تۇراقسىز» كاپىتال دېگەن، ئۇنىڭ ئۈستىگە، بەزى جايلاردا پۈتۈنلەي (37) دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى سادىر قىلىنغان خاتالىقنى يەنە سادىر قىلغان. مەسىلەن، ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ باشقا ھەرقانداق كاپىتالىستلاردىن كۆپ قىممەت يارىتىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن مۇنداق دېگەن:

«ھەرقانداق بىر تەڭ مىقدارلىق كاپىتال ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ تەڭ مىقدارلىق كاپىتالدەك تېخىمۇ كۆپ ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنى ئىلگىرى سۈرەلمەيدۇ. چۈنكى، ياللانما ئىشچىلار ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرى بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ھايۋانلارمۇ ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرىدۇر (بۇ ياللانما ئىشچىلار ئۈچۈن نېمىدېگەن چىرايلىق ماختاش سۆزى ھە!). يېزا ئىگىلىكىدە، تەبىئەتمۇ كىشىلەر بىلەن بىللە **ئىشلەيدۇ**؛ گەرچە **تەبىئەتنىڭ ئەمگىكى ھېچقانداق چىقىم تەلەپ قىلمىسىمۇ**، لېكىن، ئۇنىڭ مەھسۇلاتلىرى **ئەڭ چوڭ چىقىم كەتكەن ئىشچىلارنىڭ مەھسۇلاتلىرىغا ئوخشاشلا قىممەتكە ئىگە** بولىدۇ. قارىغاندا، يېزا ئىگىلىكىدىكى ئەڭ مۇھىم خىزمەتنىڭ مەقسىتى تەبىئەتنىڭ مۇنبەتلىكىنى ئاشۇرۇش دېگەندىن كۆرە (گەرچە ئۇ شۇنداق قىلغان بولسىمۇ)، تەبىئەتنىڭ مۇنبەتلىكى ئارقىلىق ئىنسانلارغا ئەڭ كېرەك بولغان ئۆسۈملۈكلەرنى يېتىشتۈرۈش دېگەن تۇزۇكرەك. ئوت -

(36) «كاپىتال» 2 - نەشرى 1 - توم 612 - بەت 32-ئىزاھ.88

(37) بۇنداق قاراشتىكى دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىدىن بىرنەچچىسى بار، بىرىنچىسى تيۇرگو بولۇپ، ئۇنىڭغا يول ئېچىپ بەرگەن. تيۇرگو كېيىنى ۋە باشقا دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرىگە قارىغاندا، «ئالدىن تۆلەش» سۆزىنىڭ ئورنىغا «كاپىتال» سۆزىنى تېخىمۇ كۆپرەك ئىشلەتكەن؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىشلىمە كەسپى خوجايىنلىرىنىڭ ئالدىن تۆلىگەنلىرى ياكى كاپىتالى بىلەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئالدىن تۆلىگەنلىرى ياكى كاپىتالىغا ئوخشاش مۇئامىلە قىلغان. مەسىلەن، «شۇلارغا ئوخشاش (ئىشلىمە كەسپى خوجايىنى) ئۇلار (ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى، يەنى كاپىتالىزمنىڭ ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى) قايتىپ كەلگەن كاپىتالدىن سىرت، يەنە ... غا ئېرىشىشى كېرەك.» («تيۇرگو توپلاملىرى» دەيئىر تۈزگەن، 1844 - يىل پارىژ نەشرى، 1 - توم، 40 - بەت)



چۆپ ئۆسۈپ كەتكەن داللاردا تۇجۇپىلەپ پەرۋىش قىلىنغان ئۇزۇمزارلىق ياكى ئېتىزلىقلاردا يېتىشكەنگە ئوخشاش مىقداردا ئۆسۈملۈكنى يېتىشتۈرگىلى بولىدۇ. تېرىش ۋە پەرۋىش قىلىشتىن مەقسەت تەبىئەتنىڭ ئۈنۈملۈك مۇنبەتلىكىنى ئىلگىرى سۈرۈش ئەمەس، بەلكى كۆپ ھاللاردا تەڭشەش ئېلىپ بېرىش ھەممە بارلىق ئەمگەكلەر تاماملانغاندىن كېيىن، ھەمىشە نۇرغۇن خىزمەت تەبىئەتنىڭ ئىشلىشىگە قالدۇرۇلىدۇ. شۇڭا، يېزا ئىگىلىكى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئىشچىلار ۋە ھايۋانلار (!) ئىشلىمە كەسپىدىكى ئىشچىلارغا ئوخشاش، ئۆز ئىستېماللىرىنىڭ قىممىتىگە (ياكى ئۇلارنىڭ كاپىتالىنى ئىشلىتىپ) ھەممە كاپىتالىستقا يەتكۈزىدىغان پايدىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدىغان قىممەتنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىپلا قالماستىن، بەلكى تېخىمۇ كۆپ بولغان قىممەتنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ. ئۇلار ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ كاپىتالى ۋە ئۇنىڭ بارلىق پايدىسىدىن باشقا، يەنە يەر ئىگىلىرىنىڭ يەر ئىجارىسىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىپ تۇرىدۇ. يەر ئىجارىسىنى يەر ئىگىسى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ ئىشلىتىشىگە ئىجارىگە بەرگەن ھەر خىل تەبىئەت كۈچلىرىنىڭ مەھسۇلى دەپ قاراشقا بولىدۇ. يەر ئىجارىسىنىڭ ئاز - كۆپلۈكى تەسەۋۋۇردىكى ھەر خىل تەبىئەت كۈچلىرىنىڭ چوڭ - كىچىكلىكى بىلەن بەلگىلىنىدۇ؛ مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، تەسەۋۋۇردىكى يەرنىڭ تەبىئىي ۋە سۈنئىي مۇنبەتلىكىگە قاراپ بەلگىلىنىدۇ. يەر ئىجارىسى سۈنئىي مەھسۇلات دەپ قارالغان نەرسىلەر تۇتۇپ قېلىنغان ياكى تولۇقلانغاندىن كېيىن قېپقالغان تەبىئەتنىڭ مەھسۇلىدۇر. ئۇ ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ تۆتتىن بىر قىسمىدىن ئازراقىنى تەشكىل قىلىدۇ، كۆپ ھاللاردا ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىدىن كۆپرەكىنى تەشكىل قىلىدۇ. ئىشلىمە كەسپىدە ئىشلىتىلگەن تەڭ مىقدارلىق ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى ھەرگىز مۇنداق چوڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرەلمەيدۇ. ئىشلىمە كەسپىدە، تەبىئەت ھېچ ئىش قىلمايدۇ، ھەممىنى ئادەم قىلىدۇ ھەمدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش باشتىن - ئاخىر تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ھەر خىل ئامىللارنىڭ كۈچى بىلەن تاناسىپ بولۇشى كېرەك. شۇڭا، يېزا ئىگىلىكىگە سېلىنغان كاپىتال ئىشلىمە كەسپىگە ئىشلىتىلگەن ھەرقانداق بىر تەڭ مىقدارلىق كاپىتالغا سېلىشتۇرغاندا، سانى بىرقەدەر كۆپ بولغان ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنى ئىلگىرى سۈرۈپلا قالماستىن، بەلكى ئۇ ئىشلەتكەن ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنىڭ مىقدارى بويىچە، تېخىمۇ چوڭ، تېخىمۇ كۆپ قىممەتنى بىر دۆلەتنىڭ زېمىنىغا ۋە يىللىق مەھسۇلاتىغا، شۇ دۆلەت ئاھالىلىرىنىڭ ئەمەلىي بايلىقى ۋە كىرىمىگە قوشىدۇ» (2 - توم 5 - باب 242 -، 243 - بەتلەر).

ئا • سمىت 2 - كىتابىنىڭ 1 - بابىدا مۇنداق دېگەن :

«ئۇرۇقنىڭ بارلىق قىممىتى ئەسلىي مەنىدىن ئېيتقاندا، تۇراقلىق كاپىتالدۇر.»

شۇڭا ، بۇ يەردە ، كاپىتال كاپىتال قىممىتىگە تەڭ ؛ ئۇ «مۇقىم» شەكىلدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ .

«گەرچە ئۇرۇق ئېتىز بىلەن ئامبار ئارىلىقىدا يۇرسىمۇ، لېكىن ئۇ ئىگىسىنى ئەزەلدىن ئۆزگەرتمەيدۇ، شۇڭا، ئۇ ئەمەلىيەتتە ئوبوروتقا قاتناشمايدۇ. ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرى ئۇرۇق سېتىشقا تايىنىپ ئەمەس، بەلكى ئۇرۇق يېتىشتۈرۈشكە تايىنىپ پايدىغا ئېرىشىدۇ.» (186 - بەت)

بۇ يەردىكى چەكلىمە شۇكى ، سمىت كېيىنى كۆرۈپ يەتكەنگە ئوخشاش ، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ يېڭى شەكىلدە نامايان بولىدىغانلىقىنى كۆرۈپ يەتمىگەن ، شۇڭا ئۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى مۇھىم بىر ئامىلنى كۆرمىگەن ، ئۇ پەقەت تۇراقسىز كاپىتال بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پەرقى توغرىسىدا بىر مەسىلىلا ئوتتۇرىغا قويغان ، ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر خاتا مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويغان . — سمىت «ئەسلىي ئالدىن تۆلەش» ۋە «يىللىق ئالدىن تۆلەش»نىڭ ئورنىغا «تۇراقلىق كاپىتال» ۋە «تۇراقسىز كاپىتال» سۆزىنى ئىشلەتكەن ، بۇ ئارقىلىق ئۇ «كاپىتال» سۆزىنى ئىشلىتىشتە ئالغا ئىلگىرىلەپ ، كاپىتال ئۇقۇمىنى ئومۇملاشتۇرۇپ ، دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئۇنىڭ «يېزا ئىگىلىكى» ساھەسىدە قوللىنىشىغا ئالاھىدە ئېتىبار بېرىدىغان ئەھۋالدىن قۇتۇلغان ؛ ئارقىغا چېكىنگەن يېرى شۇكى ، ئۇ «تۇراقلىق» ۋە «تۇراقسىز» كاپىتالنى ھەل قىلغۇچ پەرق دەپ



چۈشىنىۋالغان ھەمدە ئۇنىڭدا چىڭ تۇرغان .

## Ⅱ . ئادام سمىت

### 1 . سمىتنىڭ ئومۇمىي كۆزقارىشى

ئا • سمىت 1 - بۆلۈم 6 - بابنىڭ 42 - بېتىدە مۇنداق دېگەن :

«ھەربىر جەمئىيەتتە، ھەربىر تاۋارنىڭ باھاسى ئاخىرقى ھېسابتا ئىش ھەققى، پايدا، يەر ئىجارىسىدىن ئىبارەت، ئۈچ قىسىمنىڭ بىرىگە ياكى شۇ ئۈچ قىسىمغا پارچىلىنىدۇ ھەمدە تەرەققىي قىلىۋاتقان ھەربىر جەمئىيەتتە، ئازدۇر - كۆپتۇر تەڭ بولمىغان ھالدا تەركىبىي قىسىم سۈپىتىدە مۇتلەق كۆپ قىسىم تاۋارنىڭ باھاسىغا قوشۇلۇپ كېتىدۇ»[38] ياكى ئۇ 43 - بەتتە داۋاملىق ئېيتقاندەك: «ئىش ھەققى، پايدا ۋە يەر ئىجارىسى بارلىق كىرىمنىڭ **ئۈچ ئىپتىدائىي مەنبەسىدۇر**، شۇنداقلا بارلىق ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ئۈچ ئىپتىدائىي مەنبەسىدۇر.»

ئا • سمىتنىڭ «تاۋار باھاسىنىڭ» ياكى «بارلىق ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى» توغرىسىدىكى تەلىماتىنى كېيىن يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا مۇھاكىمە قىلىمىز . — ئۇ يەنە مۇنداق دېگەن :

(38) ئوقۇرمەنلەرنىڭ «مۇتلەق كۆپ قىسىم تاۋارلارنىڭ باھاسى» دېگەن ئىبارىنى چۈشىنەلمەي قالماسلىقى ئۈچۈن، ئا • سمىتنىڭ بۇ ئىبارىنى قانداق چۈشەندۈرگەنلىكىنى تۆۋەندىكى مىسال بىلەن كۆرسىتىپ ئۆتىمىز: دېڭىز بېلىقىنىڭ باھاسىغا يەر ئىجارىسى قوشۇلمايدۇ، پەقەت ئىش ھەققى ۋە پايدا قوشۇلىدۇ؛ شوتلاندىيىدىن چىقىدىغان ھېقىقنىڭ باھاسىغا پەقەت ئىش ھەققىلا قوشۇلىدۇ. ئۇ مۇنداق دېگەن: «شوتلاندىيىنىڭ بەزى جايلىرىدا كەمبەغەللەر دېڭىز بويىدا رەڭگارەڭ ئۇششاق ھېقىق تېرىش بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. تاش ئويغۇچىلارنىڭ ئۇلارغا بەرگەن تاشنىڭ باھاسى پەقەت ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىدىنلا تەركىب تاپىدۇ. چۈنكى يەر ئىجارىسى ۋە پايدا ئۇنىڭ ھېچقانداق قىسمىنى تەشكىل قىلمايدۇ»

«ھەربىر ئالاھىدە تاۋاردىن ئالغاندا شۇنداق بولسا، ئۇنداقتا، ھەربىر دۆلەتنىڭ يەر ۋە ئەمگىكىنى شەكىللەندۇرىدىغان **بارلىق يىللىق مەھسۇلاتنىڭ** بارلىق تاۋارلىرى ئومۇمىي جەھەتتىن ئېيتقاندا مۇقەررەر شۇنداق بولىدۇ. بۇ يىللىق مەھسۇلاتنىڭ **بارلىق باھاسى** ياكى **ئالماشتۇرۇش قىممىتى** ئوخشاشلا ئۈچ قىسمغا **پارچىلىنىدۇ**، مەملىكەت ئىچىدىكى ئوخشاش بولمىغان ئاھالىلەر ئارىسىدا **تەقسىم قىلىنىدۇ** ياكى ئۇلارنىڭ ئەمگىكىنىڭ **ئىش ھەققى** قىلىنىدۇ، ياكى كاپىتالنىڭ **پايدىسى** قىلىنىدۇ، ياكى ئىگىلەپ تۇرغان يېرىنىڭ **ئىجارىسى** قىلىنىدۇ» (2 ـ كىتاب 2 ـ باب 190 ـ بەت).

ئا • سمىت ئايرىم كۆزىتىدىغان بارلىق تاۋارلارنىڭ باھاسى ۋە «ھەربىر دۆلەتنىڭ يېرى ۋە ئەمگىكىنىڭ يىللىق مەھسۇلاتىنىڭ ... بارلىق باھاسى ياكى ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى» ياللانما ئىشچىلار، كاپىتالىستلار ۋە يەر ئىگىلىرىنىڭ كىرىمىنىڭ ئۈچ مەنبەسىگە، يەنى ئىش ھەققى، پايدا ۋە يەر ئىجارىسىگە پارچىلىغان، كېيىن ئۇ يەنە ئايلاندۇرۇپ كېلىپ تۆتىنچى ئامىلنى، يەنى كاپىتال ئامىلىنى يوشۇرۇن قوشقان. ئۇنىڭغا ئومۇمىي كىرىم بىلەن ساپ كىرىمنى ئايرىش ئارقىلىق يەتكىلى بولىدۇ.

«بىر چوڭ دۆلەتتىكى بارلىق ئاھالىلەرنىڭ **ئومۇمىي** كىرىمى ئۇلارنىڭ يېرى ۋە ئەمگىكىنىڭ **بارلىق يىللىق مەھسۇلاتىنى** ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؛ **ساپ** كىرىم دېگەنلىك ئاۋۋال **تۇراقلىق كاپىتالنى ساقلاپ قېلىش خىراجىتىنى**، ئاندىن **تۇراقسىز كاپىتالنى ساقلاپ قېلىش خىراجىتىنى تۇتۇپ قالغاندىن** كېيىن، ئۇلارنىڭ ئىختىيارىدا قالغان قىسمىنى ياكى مۇنداقچە قىلىپ ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ ئىستېمال زاپىسىغا كىرگۈزۈشكە بولىدىغان قىسمىنى، يەنى كاپىتالنى ئىگىلىمەستىن، زوۋۇر تۇرمۇش بۇيۇملىرى، ھۇزۇر ـ ھالاۋەت كۆرۈش ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان قىسمىنى كۆرسىتىدۇ. ئۇلارنىڭ ئەمەلىي بايلىقى ئۇلارنىڭ ئومۇمىي كىرىمى بىلەن ئەمەس، بەلكى ساپ كىرىمى بىلەن تاناسىپ



بولىدۇ.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 190 ـ بەت)

بۇنىڭغا بىز مۇنداق باھا بېرىمىز:

1 . روشەنكى، ئا • سمىت بۇ يەردە كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ياكى جۇغلانمىنى ئەمەس، بەلكى پەقەتلا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كۆزدە تۇتىدۇ؛ ئۇ پەقەت فۇنكسىيىنىڭ ئىجرا قىلىنىشىنى ساقلايدىغان كاپىتالنىڭ چىقىمىنىلا تىلغا ئالغان. «ساپ» كىرىم يىللىق مەھسۇلاتقا ـــ مەيلى جەمئىيەتنىڭ ياكى ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ يىللىق مەھسۇلاتىغا ـــ «ئىستېمال فوندى» قوشۇلغان قىسمىغا تەڭ، لېكىن بۇ فوندىنىڭ سانى فۇنكسىيىنى ئىجرا قىلىدىغان كاپىتالغا دەخلى قىلماسلىقى لازىم. دېمەك، شەخسلەرنىڭ مەھسۇلاتى ۋە جەمئىيەت مەھسۇلاتىنىڭ قىممەت قىسمى بولىدۇ، ئۇ ھەم ئىش ھەققىگە پارچىلانمايدۇ، ھەم پايدا ياكى يەر ئىجارىسىگە پارچىلانمايدۇ، بەلكى كاپىتالغىلا پارچىلىنىدۇ.

2 . ئا • سمىت سۆز ئويۇنى ئويناپ، «ئومۇمىي كىرىم» بىلەن «ساپ كىرىم»نى پەرقلەندۇرۇش ئارقىلىق، ئۆز نەزەرىيىسىدىن قاچقان. يەككە كاپىتالىست پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپى ياكى ئاتالمىش ئاۋامغا ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنغان كاپىتال ئورنىغا تاۋار مەھسۇلاتى ئالىدۇ. بۇ تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتى ـــ بۇ مەھسۇلاتنىڭ ھەربىر نىسبەت قىسىملىرىنى ئىپادىلەيدۇ، ـــ بىر تەرەپتىن، سەرپ قىلىنغان كاپىتال قىممىتىنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدۇ، شۇنىڭ بىلەن كىرىم شەكىللىنىدۇ ياكى ئەسلىدىكى ئىبارە بويىچە «Revenue» (قايتىپ كېلىش دېگەن مەنىدە) شەكىللىنىدۇ؛ لېكىن، شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كېرەككى، بۇ كاپىتال كىرىمىدۇر؛ يەنە بىر

تەرەپتىن، بىرقانچە قىممەت تەركىبىي قىسمى شەكىللىنىدۇ، ئۇلار «مەملىكەت ئىچىدىكى ئوخشاش بولمىغان ئاھالىلەر ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىنىدۇ ياكى ئۇلارنىڭ ئەمگىكىنىڭ ئىش ھەققى قىلىنىدۇ، ياكى كاپىتالنىڭ پايدىسى قىلىنىدۇ، ياكى ئىگىلىگەن يېرىنىڭ ئىجارىسى قىلىنىدۇ» — بۇ كۈندىلىك تۇرمۇشتا دېيىلگەن كىرىمدۇر. مۇشۇ قاراش بويىچە بولغاندا، پۈتۈن مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى مەيلى يەككە كاپىتالىستلار ئۈچۈن بولسۇن ياكى مەملىكەت ئۈچۈن بولسۇن، مەلۇم شەخسنىڭ كىرىمى بولۇپ شەكىللىنىدۇ؛ بىراق، ئۇ بىر تەرەپتىن، كاپىتال كىرىمىنى، يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇنىڭغا ئوخشىمايدىغان «كىرىم» نى تەشكىل قىلىدۇ. شۇڭا، تاۋار قىممىتىنى ئۇنىڭ تەركىبىي قىسمىغا پارچىلىغاندا چىقىرىۋېتىلگەن نەرسە، كېيىن ئارقا ئىشىك ئارقىلىق، يەنى «كىرىم» ئاتالغۇسىنىڭ قوش مەنىسى ئارقىلىق كىرگۈزۈلىدۇ. ئەمما، مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىدە مەۋجۇت بولغان تەركىبىي قىسىملا «كىرىم» سۈپىتىدە ئۆزلىشىدۇ. **كاپىتالنى** كىرىم سۈپىتىدە قايتۇرۇپ كېلىش ئۈچۈن ئۇنى ئالدىن خەجلىۋېتىش لازىم.

ئا • سمىت يەنە مۇنداق دېگەن:

«ئادەتتىكى ئەڭ تۆۋەن پايدا نىسبىتىدىن كاپىتالنىڭ ئىشلىتىلىش داۋامىدا يولۇققان تاسادىپىي زىيانلىرىنى تولۇقلاشنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ھامان ئازراق قالدۇق قېلىش كېرەك، پەقەت مۇشۇ قالدۇقلا ساپ پايدا ياكى نەق پايدا ھېسابلىنىدۇ.»

〔قايسى كاپىتالىست پايدىنى زۆرۈر بولغان كاپىتال چىقىمى دەپ چۈشىنىدۇ؟〕



«كىشىلەر دېگەن ئومۇمىي پايدا كۆپ ھاللاردا مۇشۇ قالدۇقنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپلا قالماي، بەلكى بۇ تاسادىپىي زىياننى تولۇقلاش ئۈچۈن قالدۇرۇلغان قىسمىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ» (1 - كىتاب 9 - باب 72 - بەت).

بۇ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەتنى ئومۇمىي پايدىنىڭ بىر قىسمى قىلىش ئۈچۈن بىر ئىشلەپچىقىرىش سۇغۇرتا فوندى شەكىللەندۈرۈش كېرەك دېگەنلىكتۇر. بۇ سۇغۇرتا فوندى بىر قىسىم ئوشۇق ئەمگەكتىن ھاسىل بولىدۇ، مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ئوشۇق ئەمگەك بىۋاسىتە كاپىتال يارىتىدۇ، دېمەك، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان فوندنى بىۋاسىتە يارىتىدۇ. تۇراقلىق كاپىتالنى «ساقلاش» خىراجىتى قاتارلىقلارغا كەلسەك (يۇقىرىدىكى نەقىلگە قاراڭ)، ئۇنداقتا، يېڭى تۇراقلىق كاپىتال ئارقىلىق ئىستېمال قىلىنىپ بولغان تۇراقلىق كاپىتالنى تولۇقلاش كېرەك، بۇ يېڭىدىن سېلىنغان مەبلەغ ئەمەس، بەلكى كونا كاپىتال قىممىتىنىڭ يېڭىلىنىشى. ئا • سمىت تۇراقلىق كاپىتالنىڭ رېمونت ھەققىنىمۇ «ساقلاش» خىراجىتىگە قوشۇۋەتكەن، ئۇنداقتا، بۇ خىراجەتنىمۇ ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ باھاسىغا قوشۇپ ھېسابلاش لازىم. كاپىتالىستلار بۇ خىراجەتنى بىر قېتىمدىلا چىقىم قىلىشى ھاجەتسىز، پەقەت كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىش مەزگىلىدىكى ئېھتىياجىغا ئاساسەن پەيدىنپەي چىقىم قىلىشى ھەمدە ئېرىشكەن پايدا ئارقىلىق چىقىم قىلىشى كېرەك، بۇ ھال پايدىنىڭ مەنبەسىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. بۇ پايدىنى ھاسىل قىلغان قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمى شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، ئىشچىلار ھەم سۇغۇرتا فوندى ئۈچۈن، ھەم رېمونت فوندى ئۈچۈن ئوشۇق ئەمگەك قىلىدۇ.

ئا • سمىت بىزگە يەنە شۇنى بىلدۈرىدۇكى، ساپ كىرىمدىن،

يەنى ئالاھىدە مەنىدىكى كىرىمدىن بارلىق تۇراقلىق كاپىتالنى چىقىرىۋېتىش ئۈچۈن، ساقلاش، رېمونت قىلىش ۋە تۇراقلىق كاپىتالنى يېڭىلاشقا كېرەكلىك بارلىق تۇراقسىز كاپىتالنىمۇ چىقىرىۋېتىش لازىم، ئەمەلىيەتتە ئىستېمال فوندى قىلىنمىغان ناتۇرال شەكىلدىكى بارلىق كاپىتالنى چىقىرىۋېتىش لازىم.[89]

«روشەنكى، تۇراقلىق كاپىتالنى ساقلاپ تۇرغان بارلىق خىراجەتنى ئىجتىمائىي ساپ كىرىمدىن چىقىرىۋېتىش كېرەك. مەيلى لازىملىق ماشىنا، ئىشلەپچىقىرىش سايمانلىرى ... نى ساقلاشقا كېرەكلىك خام ماتېرىيال بولسۇن ياكى بۇ خام ماتېرىياللارنى مۇۋاپىق شەكىلگە ئايلاندۇرۇشقا كېرەكلىك ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى بولسۇن، ھەممىسى ئەزەلدىن ئىجتىمائىي ساپ كىرىمنىڭ بىر قىسمى بولالمايدۇ. بۇنداق ئەمگەكنىڭ **باھاسى** ئەلۋەتتە ئىجتىمائىي ساپ كىرىمنىڭ بىر قىسمى بولالايدۇ، چۈنكى بۇ خىل ئەمگەك بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئىشچىلار ئۆز ئىش ھەققىنىڭ پۈتۈن قىممىتىنى بىۋاستە ئىستېمال قىلىشقا زاپاس قويۇپ قويىدۇ. لېكىن، باشقا ئەمگەكلەردە، **باھا** (يەنى بۇ ئەمگەك ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان ئىش ھەققى) ۋە **مەھسۇلات** (بۇ خىل ئەمگەك ئۇنىڭدا نامايان بولىدۇ) ئىستېمال زاپىسىغا قوشۇلىدۇ؛ باھا ئىشچىلارنىڭ ئىستېمال زاپىسىغا قوشۇلىدۇ، مەھسۇلات بولسا باشقا كىشىلەرنىڭ ئىستېمال زاپىسىغا قوشۇلىدۇ، بۇ كىشىلەر بۇ ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكىگە تايىنىپ ئۆزىنىڭ تۇرمۇش لازىمەتلىرىنى كۆپەيتىدۇ ۋە تۇرمۇشتىن ھۇزۇر - ھالاۋەت تاپىدۇ.» (2 - كىتاب 2 - باب 190 -، 191 - بەتلەر)

ئا• سمىت بۇ يەردە ناھايىتى مۇھىم بىر پەرققە، يەنى **ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى** ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلار بىلەن بىۋاستە **ئىستېمال ۋاستىلىرى** ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرققە دۇچ كەلگەن. ئالدىنقى تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتىدىكى بىر تەركىبىي قىسىم ئىش ھەققى ئومۇمىي سوممىسىغا باراۋەر كېلىدۇ، يەنى ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش



ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان ئاشۇ قىسىم كاپىتالنىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ؛ بۇ قىسىم قىممەت جىسىم شەكلىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، مۇشۇ ئىشچىلار ئىشلەپچىقارغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مەلۇم قىسمى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى شەكلىدە ئېرىشكەن پۇللىرى ئۇلارنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرىدۇ، لېكىن، ئۇلارنىڭ ئەمگىكى ئۆزى ئۈچۈنمۇ، باشقىلار ئۈچۈنمۇ ئىستېمالغا يارايدىغان مەھسۇلات ئىشلەپچىقارمايدۇ. شۇڭا، بۇ مەھسۇلاتلار ئىجتىمائىي ئىستېمال فوندىنى («ساپ كىرىم» مۇشۇنىڭ ئىچىدە ئەمەلگە ئاشىدۇ) تەمىنلەيدىغان ئاشۇ قىسىم يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ھەرقانداق ئامىلىنى شەكىللەندۈرمەيدۇ. بۇ يەردە، ئا• سمىت مۇنداق بىر جۈملە سۆزنى قوشۇپ قويۇشنى ئۇنتۇپ قالغان: ئىش ھەققى شۇنداق، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى باھاسىدا پايدا ۋە يەر ئىجارىسى كاتېگورىيىسى شارائىتىدىكى قوشۇمچە قىممەت سۈپىتىدە (دەسلەپتە) سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرگەن تەركىبىي قىسىممۇ شۇنداق. بۇ قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىمۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىچىدە، ئىستېمال قىلىنمايدىغان بۇيۇملار ئىچىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ؛ ئۇلار پۇلغا ئايلانغاندىن كېيىن، ئاندىن ئىككىنچى تۈردىكى ئىشچىلار ئىشلەپچىقارغان ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىچىدىن ئۇلارنىڭ باھاسىغا باراۋەر كېلىدىغان سانىنى ئېلىپ، ئۇلارنىڭ ئىگىلىرىنىڭ شەخسىي ئىستېمال فوندىغا ئۆتىدۇ. لېكىن، ئا• سمىت شۇنى ئالاھىدە بىلىشى كېرەككى، ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئىچىدە، ئۇنىڭ بىر قىسمى مۇشۇ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى —

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى — باھاسىغا باراۋەر كېلىدۇ، دېمەك، مۇشۇ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە ئىشلىتىلگەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ باھاسىغا باراۋەر كېلىدۇ، بۇ قىسىم قىممەت مەۋجۇت بولۇشتىكى ناتۇرال شەكىل تۈپەيلىدىن ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ كاپىتال فۇنكسىيىسى تۈپەيلىدىن، «كىرىم»نى شەكىللەندۈرىدىغان ھەرقانداق قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ھەرگىز ئايلىنالمايدۇ.

ئا • سىمىت ئىككىنچى تۈركۈمدىكى ئىشچىلار، يەنى بىۋاستە ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلار توغرىسىدا ئېنىق بىر نەرسە دەيدۇ. ئۇ مۇنداق دېگەن، بۇنداق ئەمگەك ئىچىدە، ئەمگەكنىڭ باھاسى ۋە مەھسۇلات بىۋاستە ئىستېمال فوندىغا قوشۇلىدۇ؛

«**باھا** (يەنى ئىش ھەققى سۈپىتىدە ئېرىشكەن پۇل) **ئىشچىلارنىڭ** ئىستېمال زاپىسىغا قوشۇلىدۇ، مەھسۇلات **باشقا كىشىلەرنىڭ** ئىستېمال زاپىسىغا قوشۇلىدۇ، بۇ كىشىلەر ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكىگە تايىنىپ، ئۆزلىرىنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش لازىمەتلىرىنى كۆپەيتىدۇ ۋە تۇرمۇشتىن ھوزۇر - ھالاۋەت ئالىدۇ.»

لېكىن، ئىشچىلار ئۆز ئەمگىكىنىڭ «**باھا**»سى بىلەن، يەنى ئۇنىڭغا ئىش ھەققى سۈپىتىدە بېرىلگەن پۇل بىلەن ياشىيالمايدۇ؛ ئىشچىلار بۇ پۇلغا ئىستېمال بۇيۇملىرى سېتىۋېلىپ، ئۇنى رېئاللاشتۇرىدۇ. بۇ ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمىنى شۇ ئىشچى ئۆزى ئىشلەپچىقارغان تاۋار بولۇشى مۇمكىن. يەنە بىر تەرەپتىن، ئۇ ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات ئەمگەكنى ئېكسپلاتاتسىيە قىلغان كىشىنىڭ ئىستېمال مەھسۇلاتىغىلا قوشۇلۇشى مۇمكىن.



ئا • سىمىت تۇراقلىق كاپىتالنى بىر دۆلەتنىڭ «ساپ كىرىمى»دىن پۈتۈنلەي چىقىرىۋەتكەندىن كېيىن، ئارقىدىنلا مۇنداق دېگەن:

«گەرچە تۇراقلىق كاپىتالنى ساقلايدىغان بارلىق خىراجەتنى جەمئىيەتنىڭ ساپ كىرىمىدىن چىقىرىپ تاشلىغان بىلەن، تۇراقسىز كاپىتالنى ساقلايدىغان خىراجەتنى ئۇنداق قىلىشقا بولمايدۇ. تۇراقسىز كاپىتالنى تەشكىل قىلغان تۆت قىسىم، يەنى پۇل، تۇرمۇش ۋاستىلىرى، خام ماتېرىيال ۋە تەييار مەھسۇلات ئىچىدە، كېيىنكى ئۈچى، يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتۈلگەندەك، قائىدىلىك ھالدا تۇراقسىز كاپىتالدىن چىقىرىۋېلىنىپ ياكى جەمئىيەتنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىغا ئۆزگىرىدۇ ياكى بىۋاستە ئىستېمال قىلىنىدىغان زاپاسقا ئايلىنىدۇ. ئالدىنقىسى (تۇراقلىق كاپىتال)نى ساقلاش ھاجەتسىز بولغان قىسمى ئىستېمال بۇيۇمى قاتارىدا، پۈتۈنلەي كېيىنكىسىگە (بىۋاستە ئىستېمال قىلىنىدىغان زاپاسقا) قوشۇلۇپ، ئىجتىمائىي ساپ كىرىمنىڭ بىر قىسمىغا ئايلىنىدۇ. شۇڭا، تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بۇ ئۈچ قىسمىنى ساقلاش ئۈچۈن جەمئىيەتنىڭ ساپ كىرىمىدىن چىقىرىۋېتىلگەن سان يىللىق مەھسۇلات ئىچىدىكى تۇراقلىق كاپىتالنى ساقلايدىغان قىسىمدۇر.» (2 - بۆلۈم 2 - باب 191 -، 192 - بەتلەر)

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلمەيدىغان ئاشۇ قىسىم تۇراقسىز كاپىتال ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىشقا قوشۇلىدۇ، دېمەك، ئىجتىمائىي ئىستېمال فوندى شەكىللەندۈرىدىغان ئاشۇ قىسىم يىللىق مەھسۇلاتقا قوشۇلىدۇ، بۇ ئوخشاش مەنىدىكى تەكرار ئېيتىلغان سۆز، لېكىن ئۇنىڭغا ئۇلاپ دېگەن سۆز مۇھىمدۇر:

«بۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، بىر جەمئىيەتنىڭ تۇراقسىز كاپىتالى ئايرىم شەخسنىڭ تۇراقسىز كاپىتالىغا ئوخشىمايدۇ. ئايرىم شەخسنىڭ تۇراقسىز كاپىتالى ئۇنىڭ ساپ كىرىمىدىن پۈتۈنلەي چىقىرىۋېتىلىدۇ، ھەرگىز ئۇنىڭ بىر قىسمى بولالمايدۇ؛ شەخسنىڭ ساپ كىرىمى

ئۇنىڭ پايدىسىدىنلا تەركىب تاپىدۇ. لېكىن، ھەربىر ئايرىم شەخسنىڭ تۇراقسىز كاپىتالى گەرچە ئۇ تەۋە بولغان ئاشۇ جەمئىيەتنىڭ تۇراقسىز كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى بولسىمۇ، بۇنىڭلىق بىلەن ئۇنى جەمئىيەتنىڭ ساپ كىرىمىدىن چىقىرىۋېتىشكە ھەرگىز بولمايدۇ، ئۇ ساپ كىرىمنىڭ بىر قىسمى بولسا بولىدۇ. بىر دۇكاندارنىڭ دۇكىنىدىكى بارلىق تاۋارنى ئۇ بىۋاستە ئىستېمال قىلىدىغان زاپاسقا كىرگۈزۈش مۇمكىن بولمىسىمۇ، لېكىن، ئۇ باشقا كىشلەرنىڭ ئىستېمال فوندى بولالايدۇ. بۇ كىشلەر ئۆزىنىڭ ئايرىم فوندى ئارقىلىق ئېرىشكەن كىرىمنى ئىشلىتىپ، سودىگەرلەر ئۈچۈن بۇ تاۋارلارنىڭ قىممىتىنى تەرتىپلىك تولۇقلايدۇ ھەمدە سودىگەرلەرگە پايدا يەتكۈزىدۇ، نەتىجىدە سودىگەرلەرنىڭ كاپىتالىمۇ كېمىيىپ كەتمەيدۇ، ئۆزىنىڭ كاپىتالىمۇ كېمىيىپ كەتمەيدۇ.» (يۇقىرىقىغا ئوخشاش)

شۇنىڭ بىلەن بۇ يەردە بىز مۇنۇلارنى ئاڭلايمىز :

1 . تۇراقلىق كاپىتال شۇنىڭدەك ئۇنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا (ئۇ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۇنتۇپ قالغان ) ۋە تۇراقلىق كاپىتالنى ساقلاشقا زۆرۈر بولغان تۇراقسىز كاپىتالغا ئوخشاش ، ھەرقانداق يەككە كاپىتالىستنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىدىغان تۇراقسىز كاپىتالىمۇ **ئۇنىڭ** پايدىسىنى تەشكىل قىلىدىغان ساپ كىرىمدىن پۈتۈنلەي چىقىرىۋېتىلىدۇ ۋە پەقەت شۇنىڭدىنلا چىقىرىۋېتىلىدۇ . شۇڭا ، ئۇنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىدىكى كاپىتالنى تولۇقلايدىغان قىسمىنى ئۇنىڭ كىرىمنى شەكىللەندۈرىدىغان قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ئاجرىتىشقا بولمايدۇ .

2 . ھەرقانداق يەككە تۇراقلىق كاپىتال ئىجتىمائىي تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر قىسمىغا ئايلانغىنىغا ئوخشاش ، ھەرقانداق يەككە كاپىتالىستنىڭ تۇراقسىز كاپىتالى ئىجتىمائىي تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بىر قىسمىغا ئايلىنىدۇ .

3 . ئىجتىمائىي تۇراقسىز كاپىتال گەرچە پەقەت ھەرقايسى يەككە تۇراقسىز كاپىتالنىڭ يىغىندىسى بولسىمۇ ، لېكىن ، ئۇ



ھەرقانداق يەككە كاپىتالىستنىڭ تۇراقسىز كاپىتالىغا ئوخشىمايدىغان خاراكتېرگە ئىگە . ھەرقانداق يەككە كاپىتالىستنىڭ تۇراقسىز كاپىتالى مەڭگۈ **ئۆز كىرىمىنىڭ** بىر قىسمى بولالمايدۇ ؛ لېكىن ئىجتىمائىي تۇراقسىز كاپىتالنىڭ بىر قىسمى (يەنى ئىستېمال ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان قىسمى ) شۇنىڭ بىلەن بىرگە ، **ئىجتىمائىي كىرىمنىڭ** بىر قىسمى بولالايدۇ ياكى سىمىت ئالدىدا ئېيتىپ ئۆتكەندەك ، بۇ قىسىم كاپىتالنى دەپ ، جەمئىيەتنىڭ ساپ كىرىمىدىن بىر قىسىم يىللىق مەھسۇلاتنى كېمەيتىش ھاجەتسىز . ئا • سىمىت بۇ يەردە تۇراقسىز كاپىتال دەپ ئاتىغان نەرسە ، ئەمەلىيەتتە ، ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ، ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستلار ھەر يىلى ئوبوروتقا سالغان تاۋار كاپىتالىدىن ئىبارەت . ئۇلارنىڭ بۇ خىل يىللىق تاۋار مەھسۇلاتى ئىستېمال ئۈچۈن تەمىنلەنگەن بۇيۇملاردىن تەركىب تاپقان بولغاچقا ، ئىجتىمائىي ساپ كىرىمنى (جۈملىدىن ئىش ھەققىنى ) ئىشقا ئاشۇرىدىغان ياكى ئۇنىڭ ئۈچۈن چىقىم قىلىنىدىغان فوندى بولۇپ شەكىللىنىدۇ . ئا • سىمىت مىسال ئېلىپ چۈشەندۈرگەندە ، دۇكاندارنىڭ دۇكىنىدىكى تاۋارنى تاللىماي ، سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ ئامبارلىرىدىكى دۆۋىلىنىپ تۇرغانماللارنى تاللىشى كېرەك ئىدى .

ئەگەر ئا • سىمىت ئىلگىرى ئۆزى تۇراقلىق كاپىتال دەپ ئاتىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كۆزەتكەندە ۋە ھازىر تۇراقسىز كاپىتال دەپ ئاتىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كۆزەتكەندە بارلىققا كەلگەن بەزى ئىدىيىلىرىنى ئومۇملاشتۇرغان بولسا ، تۆۋەندىكىدەك يەكۈنگە كەلگەن بولاتتى :

I . ئىجتىمائىي يىللىق مەھسۇلات ئىككى بۆلەكتىن تەركىب

تاپىدۇ ؛ بىرىنچى بۆلەك ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ؛ ئىككىنچى بۆلەك ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئىككىسىنى ئايرىم - ئايرىم شەرھلەش لازىم .

Ⅱ . **ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن** تەركىب تاپقان ئاشۇ قىسىم يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي قىممىتى تۆۋەندىكى بىرقانچە قىسىمغا بۆلۈنىدۇ : بىرىنچى قىسمى ، پەقەت بۇ خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقارغاندا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىدىن ئىبارەت ، شۇڭا ئۇ يېڭىلانغان شەكىلدە نامايان بولغان كاپىتال قىممىتىدۇر ؛ ئىككىنچى قىسمى ، ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلىنغان كاپىتالنىڭ قىممىتىگە تەڭ ، دېمەك ، شۇ ئىشلەپچىقىرىش ساھەسىدە كاپىتالىستلار تۆلىگەن ئىش ھەققى ئومۇمىي سوممىسىغا تەڭ . ئۈچىنچى قىسمى ، سانائەت كاپىتالىستلىرى پايدا (يەر ئىجارىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ) ئالىدىغان مەنبەنى شەكىللەندۈرىدۇ .

بىرىنچى تەركىبىي قىسىم ، ئا • سمىتنىڭ پىكرىچە ، بىرىنچى بۆلەكتە ئىشلىتىلگەن بارلىق يەككە كاپىتاللارنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان تۇراقلىق كاپىتال قىسمى بولۇپ ، مەيلى يەككە كاپىتالىستلار ئۈچۈن بولسۇن ياكى جەمئىيەت ئۈچۈن بولسۇن ، «روشەنكى ، ئۇ ساپ كىرىمدىن چىقىرىۋېتىلىدۇ ، ئۇنى ھەرگىز ساپ كىرىمنىڭ بىر قىسمى قىلىشقا بولمايدۇ» . ئۇ ئەزەلدىن كىرىم سۈپىتىدە ئەمەس ، بەلكى كاپىتال سۈپىتىدە ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا ، ھەربىر يەككە كاپىتالىستنىڭ «تۇراقلىق كاپىتالى» جەمئىيەتنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىدىن پەرقلەنمەيدۇ . لېكىن ، ئىجتىمائىي يىللىق مەھسۇلات ئىچىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن تەركىب تاپقان باشقا قىممەت قىسىملىرى ، — بۇ ئىشلەپچىقىرىش



ۋاسىتىلىرى ئومۇمىي مىقدارىنىڭ مۇناسىپ قىسمى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولغان قىممەت قىسمى بولغاچقا ، — مۇقەررەر ھالدا بۇ خىل **ئىشلەپچىقىرىشقا قاتناشقان بارلىق ئالاقىدار كىشلەرنىڭ كىرىمىنى** ، يەنى ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى ، كاپىتالىستلارنىڭ پايدىسى ۋە يەر ئىجارىسىنى تەڭلا شەكىللەندۈرىدۇ . گەرچە جەمئىيەتنىڭ يىللىق مەھسۇلاتلىرى شۇ جەمئىيەتكە تەۋە ھەرقايسى يەككە كاپىتالىستلار مەھسۇلاتىنىڭ يىغىندىسىدىن تەركىب تاپقان بولسىمۇ ، لېكىن ، **جەمئىيەت ئۈچۈن ئېيتقاندا** ، ئۇلار كىرىم بولۇپ شەكىللەنمەيدۇ ، بەلكى **كاپىتال** بولۇپ شەكىللىنىدۇ . بۇ مەھسۇلاتلار ئۇلارنىڭ خاراكتېرى بويىچە ، ئادەتتە پەقەت ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ ، ھەتتا زۆرۈر تېپىلغاندا ئىستېمال ۋاسىتىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان مەھسۇلاتلارمۇ يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان خام ماتېرىيال ياكى قوشۇمچە ماتېرىيال قاتارىدا ئىشلىتىلىدۇ . ئۇلار شۇ تەرىقىدە ، دېمەك كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ ، بىراق ، ئۇنى ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قولىدا ئەمەس ، بەلكى ئۇنى ئىشلەتكۈچىلەرنىڭ قولىدا شۇنداق بولىدۇ . دېمەك :

Ⅲ . ئىككىنچى بۆلەكتىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا ، يەنى **ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى** بىۋاسىتە ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قولىدا ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . بۇ كاپىتاللار كاپىتالىستلارنىڭ ئىستېمال بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقارغاندا سەرپ قىلغان كاپىتالىنى تولۇقلايدۇ (ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرۇلمىغان ، ئىككىنچى بۆلەكتىكى ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى ئومۇمىي سوممىسىدىن تەركىب تاپمىغان ئاشۇ قىسىم كاپىتالنى كۆرسىتىدۇ ) ؛ سەرپ قىلىنغان بۇ كاپىتال ھازىر ئىستېمال ۋاسىتىلىرى شەكلىدە بۇ

خىل ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا تۇرىدۇ، مۇشۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، دېمەك جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، يەنە **بىرىنچى بۆلەكتىكى كاپىتالىستلار ۋە ئىشچىلار كىرىمىنى ئىشقا ئاشۇرىدىغان ئىستېمال فوندى شەكىللىنىدۇ.**

ئەگەر ئا. سمىت مۇشۇنداق تەھلىل قىلغان بولسا، بارلىق مەسىلىنىڭ ھەل قىلىنىشىغا ناھايىتى ئاز قالغان بولاتتى. ئۇ مەسىلىنىڭ ماھىيىتىگە يېقىنلاشقان، چۈنكى، ئۇ جەمئىيەتتىكى بارلىق يىللىق مەھسۇلاتلاردىن تاۋار كاپىتالىنى تەشكىل قىلغان تاۋار كاپىتالى ئىچىدىكى **بىر خىل** تاۋار كاپىتالى (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى)نىڭ بەزى قىممەت قىسمى بۇ خىل ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغان يەككە ئىشچىلار ۋە كاپىتالىستلارنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرگەن بولسىمۇ، لېكىن، جەمئىيەت كىرىمىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولالمايدىغانلىقىنى، ۋەھالەنكى يەنە بىر خىل تاۋار كاپىتالى (ئىستېمال ۋاستىسى)نىڭ قىممەت قىسمى ئۇنىڭ يەككە ئىگىسى ئۈچۈن، يەنى مەبلەغ سېلىنغان بۇ ساھەدە ھەرىكەت قىلىۋاتقان كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، كاپىتال قىممىتى بولۇپ شەكىللەنسىمۇ، لېكىن پەقەت جەمئىيەت كىرىمىنىڭ بىر قىسمى بولالايدىغانلىقىنى كۆرسەتكەنىدى.

يۇقىرىقىلاردىن مۇنداق يەكۈننى چىقىرىشقا بولىدۇ:

**بىرىنچى،** گەرچە ئىجتىمائىي كاپىتال ھەربىر يەككە كاپىتالنىڭ يىغىندىسىغا تەڭ بولسىمۇ، شۇ سەۋەبتىن جەمئىيەتنىڭ يىللىق تاۋار مەھسۇلاتى (ياكى تاۋار كاپىتالى) بۇ يەككە كاپىتالنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ يىغىندىسىغا تەڭ بولىدۇ؛ گەرچە تاۋار قىممىتىنىڭ پارچىلانغان تەركىبىي قىسىملىرى ھەربىر يەككە تاۋار كاپىتالىغا باب كەلسىمۇ، شۇنداقلا پۈتكۈل



جەمئىيەتنىڭ تاۋار كاپىتالىغا چوقۇم باب كېلىشى كېرەك بولسىمۇ ھەممىدە نەتىجىدە ھەقىقەتەن باب كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن، بۇ تەركىبىي قىسىمنىڭ پۈتكۈل ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى ئىپادىلىنىش شەكلى **ئوخشاش بولمايدۇ**.

**ئىككىنچى،** ھەتتا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا، ئىش ھەققى (ئۆزگىرىشچان كاپىتال) ۋە قوشۇمچە قىممەت يارىتىشلا ئەمەس، بەلكى يەنە يېڭى، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىشمۇ ئۇچرايدۇ؛ ئىش كۈنى ئىككى قىسىمدىن تەركىب تاپىدۇ: بىر قىسىم ۋاقىتتا ئىشچىلار ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تولۇقلايدۇ، ئەمەلىيەتتە ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشىغا قىممەتداش ئىشلەپچىقىرىدۇ، يەنە بىر قىسىم ۋاقىتتا بولسا، ئىشچىلار قوشۇمچە قىممەت (پايدا، يەر ئىجارىسى قاتارلىق) يارىتىدۇ. دېمەك، ھەر كۈنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك، — ئۇنىڭ قىممىتى ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەت دەپ ئايرىلىدۇ، — يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئاساسىدا ئىشقا ئاشۇرۇلىدۇ، بۇ يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقارغاندا ئىشلىتىۋېتىلگەن ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىنى تولۇقلاشقا ئىشلىتىلىدۇ.

ئاساسلىق قىيىنچىلىقنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى يۇقىرىقى ئىزاھاتتا ھەل قىلىنىپ بولدى، ئۇ جۇغلانمىنى كۆزىتىشتە ئەمەس، بەلكى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كۆزىتىشتە كۆرۈلدى. شۇڭا، ئا. سمىت ۋە ئىلگىرىكى كېينى ھەر قېتىم ئىجتىمائىي يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ھەرىكىتى ۋە ئوبوروتىنى ۋاستە قىلغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى مۇھاكىمە قىلغاندا، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئاساس قىلغان.

## 2 . سىمىتنىڭ ئالماشتۇرۇش قىممىتىنى $v + m$ گە ئاجرىتىشى

ئا • سىمىتنىڭ دوگمىسى مۇنداق : ھەربىر يەككە تاۋار — ۋە شۇ ئارقىلىق بىرلىشىپ ئىجتىمائىي يىللىق مەھسۇلات بولۇپ تەركىب تاپقان بارلىق تاۋارنىڭ (ئۇ ھەممە يەردە توغرا ھالدا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ) — باھاسى ياكى ئالماشتۇرۇش قىممىتى ئۈچ تەركىبىي قىسىمدىن تەركىب تاپىدۇ ياكى ئىش ھەققى، پايدا ۋە يەر ئىجارىسىگە بۆلىنىدۇ . بۇ دوگمىنى ئەسلىگە قايتۇرۇپ مۇنداق ئىپادىلەشكە بولىدۇ : تاۋار قىممىتى $v + m$ گە، يەنى ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتىگە قوشۇمچە قىممەتنى قوشقانغا باراۋەر . ئۇنىڭ ئۈستىگە پايدا ۋە يەر ئىجارىسىنى m دەپ ئاتىلىدىغان ئورتاق بىرلىككە ھەقىقەتەن قايتۇرالايمىز . ئا • سىمىت ئۇنىڭغا يول قويغان، يول قويغانلىقى تۆۋەندىكى ئابزاس سۆزلەردىن ئىپادىلىنىپ تۇرىدۇ . بىز ئالدى بىلەن بۇ ئابزاس سۆز ئىچىدىكى ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان بارلىق نۇقتىلارنى، دېمەك، بۇ دوگمىغا (تاۋار قىممىتى پۈتۈنلەي بىز $v + m$ بىلەن ئىپادىلىگەن ئامىللاردىن تەركىب تاپىدۇ) زىتتەك تۇرغان ياكى ئەمەلىيەتتە زىت بولغان بارلىق نەرسىلەرنى بىر چەتكە قايرىپ قويىمىز .

ئىشلىمە كەسپىدە :

«ئىشچىلارنىڭ ماتېرىيالغا قوشقان قىممىتى ... ئىككى قىسمغا بۆلۈنىدۇ، بىر قىسمى ئىشچىلارغا ئىش ھەققى بېرىش، يەنە بىر قىسمى خوجايىنغا پايدا يەتكۈزۈش ئۈچۈن



تۆلىنىپ، ماتېرىيال ۋە ئىش ھەققىگە ئالدىن تۆلەنگەن بارلىق كاپىتالنىڭ ھەققى قىلىنىدۇ» (1 - كىتاب 6 - باب 40 -، 41 - بەتلەر). — «گەرچە ئىشلىمە كەسپى بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ (ئىشچىنىڭ) ئىش ھەققىنى خوجايىن ئالدىن تۆلىسىمۇ، لېكىن ئەمەلىيەتتە خوجايىن ھېچقانچە چىقىم تارتمايدۇ، چۈنكى، بۇنداق ئىش ھەققىنىڭ قىممىتى ئادەتتە پايدا بىلەن بىرگە ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى قوشۇلغان بۇيۇمنىڭ كۆپەيگەن قىممىتى ئىچىدە ساقلاپ قېلىنىدۇ.» (2 - كىتاب 3 - باب 221 - بەت)

«ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنى ساقلاپ قېلىش»قا ئىشلىتىلگەن كاپىتال قىسمى «ئۇنىڭ (خوجايىن) ئۈچۈن كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسى ئادا قىلىنغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ (ئىشچىلارنىڭ) كىرىمگە ئايلىنىدۇ.» (2 - كىتاب 3 - باب 223 - بەت)

ئا • سىمىت بايان قىلىنغان باپتا ئېنىق قىلىپ مۇنداق دېگەن :

«ھەربىر دۆلەتنىڭ يېرى ۋە ئەمگىكىنىڭ بارلىق يىللىق مەھسۇلاتى ... تەبىئىي ھالدا ئىككى قىسمغا بۆلۈنىدۇ. ئۇنىڭ بىر قىسمى، ئۇنىڭ ئۈستىگە كۆپ ھاللاردا ئەڭ چوڭ قىسمى ئالدى بىلەن كاپىتالنى تولۇقلاشقا ئىشلىتىلىپ، كاپىتالدىن ئېلىنغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى، خام ماتېرىيال ۋە تەييار مەھسۇلاتلار يېڭىلىنىدۇ؛ يەنە بىر قىسمى كىرىم قىلىشقا ئىشلىتىلىپ ياكى بۇ كاپىتالنىڭ ئىگىسىنىڭ پايدىسى قىلىنىدۇ، ياكى يەنە بىر كىشىنىڭ يەر ئىجارىسى قىلىنىدۇ.» (222 - بەت)

ئا • سىمىت ئېيتقاندەك، پەقەت بىر قىسىم كاپىتاللا، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكى سېتىۋېلىشقا سەرپ قىلىنغان ئاشۇ قىسىم كاپىتاللا شۇنىڭ بىلەن بىرگە مەلۇم كىشىنىڭ كىرىمگە ئايلىنىدۇ . بۇ قىسىم كاپىتال — ئۆزگىرىشچان كاپىتال — ئاۋۋال خوجايىنىنىڭ قولىدا ئۇنىڭ ئۈچۈن «كاپىتاللىق فۇنكسىيىسى»نى ئادا قىلغاندىن كېيىن، ئاندىن يەنە ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرىنىڭ «كىرىمگە ئايلىنىدۇ» .

كاپىتالىستلار ئۆزىنىڭ بىر قىسىم كاپىتال قىممىتىنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرىدۇ ھەمدە دەل بۇ ئارقىلىق ئۇنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ ؛ پەقەت مۇشۇنداق ئايلاندۇرۇش ئارقىلىق ، بۇ قىسىم كاپىتاللا ئەمەس ، بەلكى ئۇنىڭ بارلىق كاپىتالى سانائەت كاپىتاللىق فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . ئىشچىلار ، يەنى ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچىلار ئىش ھەققى شەكلىدە ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە ئېرىشىدۇ . ئەمگەك كۈچى ئىشچىلارنىڭ قولىدىكى سېتىشقا يارايدىغان تاۋار بولۇپ ، ئۇلار بۇنداق تاۋارنى سېتىش ئارقىلىق جان باقىدۇ ، دېمەك ، بۇ خىل تاۋار ئۇلارنىڭ كىرىمىنىڭ بىردىنبىر مەنبەسى . ئەمگەك كۈچى ئۇنى سېتىۋالغۇچى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدىلا ئۆزگىرىشچان كاپىتاللىق فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . كاپىتالىستلار پەقەت يۈزەكى جەھەتتە ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش باھاسىنى ئالدىن تۆلەيدۇ ، چۈنكى ، ئۇنىڭ قىممىتىنى ئىشچىلار كاپىتالىستقا ئىلگىرى بېرىپ بولغان .

ئا • سىمىت بىزگە ئىشلىمە كەسپىدىكى مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى $v + m$ (بۇ يەردىكى $m$ = كاپىتالنىڭ پايدىسى ) گە تەڭ ئىكەنلىكىنى ئۇقتۇرغاندىن كېيىن ، بىزگە يەنە شۇنى ئۇقتۇرىدۇكى ، يېزا ئىگىلىكىدە ، ئىشچىلار

«ئۆز ئىستېمالىغا ياكى ئۇلارنى ياللىغان (ئۆزگىرىشچان ) كاپىتال ۋە كاپىتالىستنىڭ پايدىسىغا باراۋەر كېلىدىغان قىممەتنى يەنە بىر قېتىم ياراتقان»دىن سىرت، «ئادەتتە يەنە ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ كاپىتالى ۋە ئۇنىڭ بارلىق پايدىسىدىن ھالقىپ ئۆتۈپ، يەنە يەر ئىگىلىرىنىڭ ئىجارىسىنىمۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ.»
(2 - كىتاب 5 - باب 243 - بەت)

يەر ئىجارىسىنىڭ يەر ئىگىلىرىنىڭ قولىغا چۈشۈپ قېلىشى



بىز كۆزىتىۋاتقان مەسىلە بىلەن ئالاقىسىز . يەر ئىجارىسى يەر ئىگىلىرىنىڭ قولىغا چۈشۈپ قېلىشتىن بۇرۇن ، مۇقەررەر ھالدا ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ قولىدا بولىدۇ ، يەنى سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىدا بولىدۇ . ئۇ مەلۇم كىشىنىڭ كىرىمىگە ئايلىنىشتىن بۇرۇن ، مۇقەررەر ھالدا مەھسۇلات قىممىتىنىڭ بىر تەركىبىي قىسمى بولىدۇ . دېمەك ، ئا • سىمىتقا نىسبەتەن ، يەر ئىجارىسى ۋە پايدا پەقەت قوشۇمچە قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمى ، ئۇنى ئىشچىلار ئۆز ئىش ھەققىنى ، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنى ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن بىر ۋاقىتتا ، دائىم تەكرار ئىشلەپچىقىرىپ تۇرىدۇ . شۇڭا ، يەر ئىجارىسى ۋە پايدا قوشۇمچە قىممەت $m$ نىڭ بىر قىسمى ، دېمەك ، ئا • سىمىتقا نىسبەتەن ، بارلىق تاۋارنىڭ باھاسى $v + m$ غا بۆلۈنىدۇ .

بارلىق تاۋار (يىللىق تاۋار مەھسۇلاتى )نىڭ باھاسى ئىش ھەققىگە پايدا ۋە يەر ئىجارىسىنى قوشۇشتىن ئىبارەت بۇ دوگمىغا پارچىلىنىدۇ ، سىمىتنىڭ ئەسىرىدە ئىچكى جەھەتتىن ئىپادىلىنىپ تۇرغان قىسمىدا ھەتتا مۇنداق شەكىل قوللىنىلغان : ھەربىر تاۋارنىڭ قىممىتى ، ئىجتىمائىي يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتى $v + m$ گە ۋە ئىش كۈچىگە سەرپ قىلىنغان ھەمدە ئىشچىلار ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقارغان كاپىتال قىممىتىگە ئىشچىلار ئۆز ئەمگىكى ئارقىلىق ئۈستىلەنگەن قوشۇمچە قىممەتنى قوشقانغا تەڭ .

ئا • سىمىتنىڭ بۇ ئاخىرقى يەكۈنى بىزگە ئەينى زاماندا ئۇنىڭ تاۋار قىممىتىنى بىرقانچە تەركىبىي قىسىمغا بۆلۈش توغرىسىدىكى بىر تەرەپلىمە تەھلىلىنىڭ مەنبەسىنى ئاشكارىلاپ قويىدى (تۆۋەندىكىگە قاراڭ ) . لېكىن ، بۇ تەركىبىي قىسىم شۇنىڭ بىلەن

بىرگە ، ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان ئوخشاش بولمىغان سىنىپنىڭ ئوخشاش بولمىغان كىرىم مەنبەسى ئىكەنلىكىدەك بۇ ئەھۋالنىڭ ، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ھەرقانداق تەركىبىي قىسىمنىڭ مىقدارى توغرىسىدىكى بەلگىلىمە بىلەن ، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ قىممەت يىغىندىسىنىڭ چەك - چېگرىسى بىلەن ئالاقىسى يوق .

ئا • سمىت مۇنداق دېگەن :

«ئىش ھەققى، پايدا ۋە يەر ئىجارىسى بارلىق كىرىمنىڭ ئۈچ ئىپتىدائىي مەنبەسى، شۇنداقلا بارلىق ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ئۈچ ئىپتىدائىي مەنبەسى. باشقا ھەرقانداق كىرىم ئاخىرقى ھېسابتا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرسىدىن كېلىپ چىقىدۇ.» (1 - كىتاب 6 - باب 43 - بەت)

ئۇ شۇنداق دېگەندىن كېيىن ، قالايمىقانچىلىقنىڭ ھەممىسى بىر يەرگە دۆۋىلەنگەن .

1 . تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا بىۋاستە قاتناشمايدىغان بارلىق جەمئىيەت ئەزالىرى مەيلى ئەمگەك قىلسۇن - قىلمىسۇن ، ئالدى بىلەن مەھسۇلاتقا ئالدىن ئېرىشىشنىڭ بىرقانچە باسقۇچىدا ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرى ، سانائەت كاپىتالىستلىرى ۋە يەر ئىگىلىرىنىڭ قولىدىن يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىدىن ئۆز ئۈلۈشىنى ، يەنى ئۆز ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئالالايدۇ . مۇشۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا ، ئۇلارنىڭ كىرىمى ماددىي جەھەتتىن (ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرىنىڭ ) ئىش ھەققى ، پايدا ۋە يەر ئىجارىسىدىن كېلىپ چىقىدۇ ، شۇڭا ، ئىپتىدائىي كىرىمگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ھاسىلات كىرىم بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . لېكىن ، يەنە بىر جەھەتتىن ، بۇ مەنىدە كېلىپ چىققان كىرىمنى قوبۇل قىلغۇچىلار



پادىشاھ ، پوپ ، پروفېسسور ، پاھىشە ، ئەسكەر ۋەھاكازالار سۈپىتىدە ئىجتىمائىي فۇنكسىيىلىك رولىغا تايىنىپ بۇ كىرىمگە ئېرىشىدۇ ، دېمەك ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ بۇ خىل فۇنكسىيىسىنى ئۆز كىرىمىنىڭ ئىپتىدائىي مەنبەسى دەپ قارىسا بولىدۇ .

2 . دەل مۇشۇ يەردە ، ئا • سمىتنىڭ كۈلكىلىك خاتالىقى ئەڭ يۇقىرى پەللىگە چىققان : ئالدى بىلەن تاۋار قىممىتىنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسمىنى ۋە ئۇنىڭ ئىچىدە ئىپادىلەنگەن قىممەتنى بار مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنى توغرا بېكىتىپ ، ئاندىن بۇ تەركىبىي قىسىملارنىڭ ئوخشاش كۆپ بولغان خىلمۇخىل كىرىم مەنبەلىرىنى شەكىللەندۈرىدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ[39] ،شۇنداق قىلىپ ، كىرىمنى قىممەتتىن چىقارغاندىن كېيىن ، ئۆز نۆۋىتىدە يەنە كىرىمنىڭ «تەركىبىي قىسمى»نى «بارلىق ئالماشتۇرۇش قىممىتىنىڭ ئىپتىدائىي مەنبەسىگە ئايلاندۇرىدۇ» ، بۇ ئۇنىڭغا نىسبەتەن يېتەكچى ئورۇندا تۇرىدىغان قاراش بولۇپ قالىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ، ئۇ چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلىقىقا ئىشىكنى يوغان ئېچىپ بېرىدۇ (روشېرنىڭ ئەسىرىگە قاراڭ .[90] )

## 3 . ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى

ئەمدى بىز ئا • سمىتنىڭ قانداق سېھىر ئىشلىتىپ ، كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس قىممىتى قىسمىنى تاۋار قىممىتىدىن چىقىرىۋەتمەكچى بولغانلىقىنى كۆرىمىز .

«مەسىلەن، زىرائەتلەرنىڭ باھاسىدا، بىر قىسمى يەر ئىگىسىنىڭ ئىجارىسىنى تۆلەشكە كېتىدۇ» .

(39) بۇ سۆزنى قولىيازمىدىن خەتمۇخەت كۆچۈردۈم، بۇ يەردە قارىغاندا، ئۇ ھەم كىتابنىڭ ئالدىنقى مەزمۇنىغا، ھەم كېيىنكى مەزمۇنىغا زىت كېلىدىغاندەك قىلىدۇ. بۇ يۇزەكى زىددىيەت كېيىنكى 4 - تارماق «ئا • سمىت نۇقتىسىدىكى كاپىتال ۋە كىرىم»دە ھەل بولىدۇ. ـــ ف • ئې •

قىممەتنىڭ بۇ تەركىبىي قىسمىنىڭ كېلىپ چىقىشىنىڭ بۇ قىسمىنىڭ يەر ئىگىسىگە تۆلىنىشى ھەمدە ئىجارە شەكلىدە يەر ئىگىسىنىڭ كىرىمىگە ئايلىنىشى بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق، بۇ خۇددى قىممەتنىڭ باشقا تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ كېلىپ چىقىشىنىڭ بۇ قىسمىنىڭ پايدا ۋە ئىش ھەققى سۈپىتىدە كىرىم مەنبەسىگە ئايلىنىشى بىلەنمۇ قىلچە ئالاقىسى يوق بولغىنىغا ئوخشاش ئىش.

«زىرائەت باھاسىنىڭ ئىككىنچى قىسمى زىرائەت تېرىيدىغان ئىشچىلار [ئۇ يەنە چارۋىنىمۇ قوشقان]غا ئىش ھەققى بېرىش ۋە ئۇنى بېقىش ئۈچۈن كېتىدۇ، ئۈچىنچى قىسمى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پايدىسىغا كېتىدۇ. بۇ ئۈچ قىسىم قارىغاندا [seem، ھەقىقەتەن شۇنداق تۇيۇلىدۇ]، بىۋاستە ياكى ئاخىرقى ھېسابتا زىرائەتنىڭ پۈتۈن باھاسىنى تەشكىل قىلىدىغاندەك تۇيۇلىدۇ.»[40]

بۇ باھانىڭ ھەممىسى، يەنى ئۇنىڭ مىقدارىنىڭ بەلگىلىنىشى ئۇنىڭ ئۈچ خىل ئادەملەر ئوتتۇرىسىدا تەقسىم قىلىنىشى بىلەن قىلچە ئالاقىسى يوق.

«ئېھتىمال بەزىلەر ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ كاپىتالىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ياكى ئۇنىڭ ئىش ھايۋىنى ۋە خوراپ كەتكەن باشقا دېھقانچىلىق سايمانلىرىنى تولۇقلاش ئۈچۈن، باھانىڭ تۆتىنچى قىسمى بولۇشى كېرەك دەپ قارىشى مۇمكىن. لېكىن، شۇنى كۆزدە تۇتۇش كېرەككى، ھەرقانداق بىر دېھقانچىلىق سايمىنىنىڭ باھاسى، مەسىلەن،

(40) بىز بۇ يەردە سمىتنىڭ مىسال كەلتۈرۈشتىكى تەلەيسىزلىكىنى سۆزلەپ ئولتۇرمايمىز. زىرائەتلەرنىڭ قىممىتى ئىش ھەققى، پايدا ۋە يەر ئىجارىسىگە بۆلۈنۈشتىكى سەۋەب شۇكى، ئىشلەيدىغان ھايۋان يېگەن يەم - خەشەك ئىش ھايۋىنىنىڭ ئىش ھەققى، ئىش ھايۋىنى ياللانما ئىشچى دەپ قارالغان، شۇڭا، ياللانما ئىشچىلارمۇ ھايۋان قاتارىغا چىقىرىۋېتىلگەن. (بۇ تولۇقلىما ئىزاھات II قوليازمىدىن ئېلىندى)



ئىش ئېتىنىڭ باھاسى يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئۈچ قىسىمدىن تەركىب تاپىدۇ: يەنى ئات بېقىلغان يەرنىڭ ئىجارىسى، ئات بېقىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان ئەمگەك، يەر ئىجارىسىگە ۋە بۇ خىل ئەمگەكنىڭ ئىش ھەققىگە ئالدىن تۆلىگەن ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىلىرىنىڭ پايدىسىدىن تەركىب تاپىدۇ. شۇڭا، زىرائەتنىڭ باھاسىغا ئاتنىڭ باھاسى ۋە ئۇنى بېقىش خىراجىتى كىرسىمۇ، لېكىن، بارلىق باھا يەنىلا بىۋاستە ياكى ئاخىرقى ھېسابتا يەر ئىجارىسى، ئەمگەك (ئىش ھەققىنى كۆرسىتىدۇ) ۋە پايدىدىن ئىبارەت ئۈچ قىسىمغا بۆلۈنىدۇ.» (1 - كىتاب 6 - باب 42 - بەت)

مانا بۇلار ئا. سمىتنىڭ كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان تەلىماتىنى دەلىللەش ئۈچۈن ئېيتقان ئەينەن سۆزى، ئۇنىڭ ئىسپاتى بىر ھۆكۈمنى قايتا تەكرارلاۋېرىشتىن ئىبارەت. ئۇ ئۆزى كەلتۈرگەن مىسالدا، زىرائەتنىڭ باھاسى $v + m$ دىن تەركىب تېپىپلا قالماي، بەلكى يەنە زىرائەت تېرىغاندا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى باھاسىدىن، يەنى ئىجارىكەش دېھقانچىلىق مەيدانى ئىگىسى ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلمىغان كاپىتال باھاسىدىن تەركىب تاپىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلغان. بىراق، ئۇ يەنە مۇنداق دېگەن، بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بارلىق باھاسى زىرائەتلەرنىڭ باھاسىغا ئوخشاش، $v + m$ غا بۆلۈنىدۇ؛ ئا. سمىت: ئۇنىڭدىن تاشقىرى، يەنە بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ باھاسىغا بۆلۈنىدۇ، دەپ قوشۇپ قويۇشنى ئۇنتۇپ قالغان. ئۇ بىزنى بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىن يەنە بىر ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا، ئىككىنچى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدىن ئۈچىنچى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا يېتەكلىدى. تاۋارلارنىڭ بارلىق باھاسى «بىۋاستە» ياكى «ئاخىرقى ھېسابتا» $v + m$ گە بۆلۈنىدۇ دېگەن ھۆكۈم قۇرۇق گەپ بولۇپ قالدى، ئۇنداق بولمايدىكەن، باھانىڭ

بىۋاسىتە (ئىستېمال قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ باھاسى ) $c + v + m$ دىن ئىبارەت تاۋار مەھسۇلاتىغا بۆلۈنىدىغانلىقىنى، ئاخىرىدا شۇ تۈردىكى تاۋار مەھسۇلاتى «ئىستېمال قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى» نىڭ ئورنىنى تولۇقلايدىغانلىقىنى، لېكىن، ئۇلار ئەكسىچە، پەقەت ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى، يەنى ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلىنىدىغان كاپىتالنى خەجلەپ ئىشلەپچىقىرىلىدىغانلىقىنى ئىسپاتلىشى كېرەك ئىدى. شۇنداق بولغاندا، كېيىنكى تۈردىكى تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ باھاسى بىۋاسىتە $m + v$ گە تەڭ بولاتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئالدىنقى تۈردىكى تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ باھاسى $m + v + c$ (ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ)مۇ ئاخىرىدا $m + v$ غا بۆلۈنەتتى. ئا • سمىتنىڭ ئۆزىمۇ شوتلاندىيىدىكى ھېقىق يىغقۇچىلارنى① مىسالغا كەلتۈرگىنىدە بۇ نۇقتىنى ئىسپاتلاپ بېرىدىغانلىقىنى ئويلىمىغانىدى. ئۇنىڭ دېگىنىچە بولغاندا، بۇ ھېقىق يىغقۇچىلار: 1. ھېچقانداق قوشۇمچە قىممەت بەرمەيدۇ، بەلكى ئۆز ئىش ھەققىنىلا تاپىدۇ؛ 2. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىشلەتمەيدۇ (لېكىن ئۇلار سېۋەت، تاغار ۋە قاچىغا ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلىتىپ ھېقىق توشۇيدۇ).

بىز ئىلگىرىكىلەردىن ئا • سمىتنىڭ كېيىن ئۆزىنىڭ نەزەرىيىسىدىن ۋاز كەچكەنلىكىنى، لېكىن ئۆزىدىكى زىددىيەتلەرنى ھېس قىلمىغانلىقىنى بىلگەنىدۇق. ھالبۇكى بۇ زىددىيەتلەرنىڭ مەنبەسىنى دەل ئۇنىڭ ئىلمىنىڭ باشلىنىش

① مۇشۇ تومنىڭ 713 - بېتىدىكى ئىزاھات (38)گە قاراڭ. — تەھرىردىن



نۇقتىسىدىن ئىزدەش كېرەك. ئەمگەككە ئايلانغان كاپىتالدىن ھاسىل بولغان قىممەت شۇ كاپىتالنىڭ قىممىتىدىن كۆپ بولىدۇ. بۇ قانداق ھاسىل بولىدۇ؟ ئا • سمىت مۇنداق دېگەن، چۈنكى، ئىشچىلار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا بىر قىممەتنى ئۆزى پىششىقلاپ ئىشلىگەن نەرسىگە قوشىدۇ، بۇ قىممەت ئۇلارنىڭ سېتىۋېلىش باھاسى ئۈچۈن قىممەتداش بولۇپ شەكىللەنگەندىن كېيىن، يەنە ئۇلارغا ئەمەس، بەلكى خوجايىنىغا مەنسۇپ بولغان قوشۇمچە قىممەت (پايدا ۋە يەر ئىجارىسى ) نى شەكىللەندۈرىدۇ. ئۇلار ئورۇندايدىغان ۋە ئورۇندىيالايدىغان نەرسە مانا شۇ. بىر كۈنلۈك سانائەت ئەمگىكى شۇنداق، پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ بىر يىل ئىچىدە ئىلگىرى سۈرىدىغان ئەمگىكىمۇ شۇنداق. شۇنىڭ ئۈچۈن، قىممىتى بار يىللىق ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي مىقدارىنى پەقەت $m + v$ گە، يەنى بىر قىممەتداش ۋە بىر ئۇستىلىمە قىممەتكە بۆلۈشكە بولىدۇ، ئالدىنقىسىنى ئىشچىلار ئۆزىنىڭ سېتىۋېلىش باھاسى ئۈچۈن سەرپ قىلغان كاپىتال قىممىتىنى تولۇقلاشقا ئىشلىتىدۇ، كېيىنكىسىنى ئىشچىلار بۇ كاپىتال قىممىتىنىڭ ئاشقان قىسمى سۈپىتىدە ئۆزىنىڭ خوجايىنلىرىغا بېرىدۇ. ئەمما، تاۋارنىڭ بۇ ئىككى قىممەت ئامىلى شۇنىڭ بىلەن بىرگە، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا قاتناشقان ئوخشاش بولمىغان سىنىپنىڭ كىرىم مەنبەسىنى شەكىللەندۈرىدۇ: ئالدىنقىسى ئىش ھەققىنى، يەنى ئىشچىلارنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرىدۇ؛ كېيىنكىسى قوشۇمچە قىممەتنى شەكىللەندۈرىدۇ، ئۇنىڭ بىر قىسمى پايدا سۈپىتىدە سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىدا قالىدۇ، يەنە بىر قىسمى يەر ئىجارىسى سۈپىتىدە ئۆتۈنۈپ بېرىلىپ، يەر ئىگىلىرىنىڭ كىرىمىگە ئايلىنىدۇ. خوش، يىللىق قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات $m + v$ دىن

باشقا ھېچقانداق ئامىلنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدىغان بولسا، ئۇنداقتا، قىممەتنىڭ يەنە بىر تەركىبىي قىسمى نەدىن كېلىدۇ؟ بىز بۇ يەردە ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كۆزدە تۇتتۇق. يىللىق ئەمگەكنىڭ ئومۇمىي مىقدارى ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلىنغان كاپىتال قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەككە ۋە قوشۇمچە قىممەت يارىتىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمگەككە بۆلۈنگەنىكەن، ئۇنداقتا، ئەمگەك كۈچىدىن باشقا نەرسىگە سەرپ قىلىنغان كاپىتال قىممىتىنى يارىتىش ئۈچۈن قىلىنغان ئەمگەك قەيەردىن كېلىدۇ؟

ئەھۋال مانا مۇنداق:

1. ئا • سمىت تاۋار قىممىتىنى ئەمگەك ئوبيېكتىغا (adds) قوشۇلغان ياللانما ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك مىقدارى ئارقىلىق بەلگىلىگەن، ئۇنىڭ گېپى بويىچە ئېيتقاندا، «ماتېرىيال»غا قوشقان ئەمگەك مىقدارىغا قاراپ بەلگىلىگەن، چۈنكى ئۇنىڭ كۆزەتكىنى ئەمگەك مەھسۇلاتلىرىنى پىششىقلاپ ئىشلەيدىغان ئىشلىمە كەسپى ئىدى؛ لېكىن، بۇ مەسىلىنىڭ ماھىيىتىگە قىلچە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. ئىشچى بۇيۇمغا قوشقان (بۇ «adds»مۇ ئا • سمىتنىڭ ئىبارىسى) قىممەت بىلەن قىممەت قوشۇلىدىغان بۇيۇم قىممەت قوشۇلۇشتىن **ئىلگىرى** قىممەتكە ئىگىمۇ ياكى ئەمەسمۇ دېگەن بۇ ھالەتنىڭ قىلچە ئالاقىسى يوق. شۇڭا، ئىشچىلار تاۋار شەكلىدە قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتلارنى يارىتىدۇ؛ ئا • سمىتنىڭ گېپى بويىچە بولغاندا، قىممەتكە ئىگە بۇ مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ قىممەتداشلىرى، شۇڭا، بۇ قىسمىنى ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ قىممەت مىقدارى بەلگىلەيدۇ؛ ئىشچىلار مۇشۇ قىممەت مىقدارىنىڭ چوڭ - كىچىكلىكىگە' ئاساسەن، ئازدۇر - كۆپتۇر ئەمگەك قوشۇپ،



ئۆزىنىڭ ئىش ھەققى قىممىتىگە باراۋەر كېلىدىغان قىممەتنى ئىشلەپچىقىرىدۇ ياكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ. لېكىن، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشچىلار يەنە بۇنداق بەلگىلىمىنىڭ چېكىدىن ھالقىپ، تېخىمۇ كۆپ ئەمگەك قوشۇپ، ئۆزىنى ياللىغان كاپىتالىستلار ئۈچۈن قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ. مەيلى بۇ قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەممىسى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا قالسۇن ياكى كاپىتالىستلار ئۇنىڭ بىر قىسمىنى ئۈچىنچى شەخسكە بەرسۇن، ياللانما ئىشچىلار قوشقان قوشۇمچە قىممەتنىڭ سۈپەت توغرىسىدىكى بەلگىلىمە (ئۇ بەرىبىر قوشۇمچە قىممەت)گە ۋە سان توغرىسىدىكى بەلگىلىمە (چوڭ - كىچىكلىكى)گە ھەرگىز تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. بۇ قىممەت مەھسۇلات قىممىتىنىڭ باشقا ھەرقانداق قىسمىغا ئوخشاش قىممەتتۇر، ئەمما ئازراق ئوخشىمايدىغان يېرى شۇكى، ئىشچىلار بۇنىڭلىق بىلەن ھېچقانداق قىممەتداشقا ئېرىشەلمىدى ۋە بۇنىڭدىن كېيىنمۇ ئېرىشەلمەيدۇ، ئەكسىچە، كاپىتالىستلار قىممەتداش تۆلىمەي تۇرۇپلا بۇ قىممەتنى ئىگىلىۋالىدۇ. تاۋارنىڭ ئومۇمىي قىممىتى ئىشچىلارنىڭ شۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلغان ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ؛ بۇ ئومۇمىي قىممەتنىڭ بىر قىسمى تۆۋەندىكى نۇقتىلاردىن بەلگىلىنىدۇ: ئۇ ئىش ھەققىنىڭ قىممىتىگە تەڭ، يەنى ئۇ ئىش ھەققىنىڭ قىممەتدىشى. شۇڭا، ئومۇمىي قىممەتنىڭ ئىككىنچى قىسمى، يەنى قوشۇمچە قىممەتمۇ مۇقەررەر ھالدا تۆۋەندىكى نۇقتا تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ: ئۇ مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي قىممىتىدىن شۇ قىممەتنىڭ ئىش ھەققى قىممەتدىشى قىلىنغان قىسمىنى ئېلىۋەتكەنگە تەڭ، يەنى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتا يارىتىلغان قىممىتى بار مەھسۇلاتنىڭ ئۇنىڭ ئىش ھەققى قىممەتدىشىغا باراۋەر كېلىدىغان قىممەت قىسمىدىن ھالقىپ شەكىللەنگەن ئارتۇقچە

قىسمىغا تەڭ .

2 . ھەربىر يەككە ئىشچىلار ئايرىم سانائەت كارخانىلىرىدا ئىشلەپچىقارغان تاۋارلار شۇنداق ، بارلىق ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ بىرلىكتە ئىشلەپچىقارغان يىللىق مەھسۇلاتلىرىمۇ شۇنداق . بىر يەككە ئىشچىنىڭ بىر كۈنلۈك ئەمگىكى شۇنداق ، پۈتكۈل ئىشچىلار سىنىپى ئىلگىرى سۈرگەن يىللىق ئەمگەكمۇ شۇنداق . بۇ يىللىق ئەمگەك سەرپ قىلىنغان يىللىق ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن ئۇمۇمىي قىممەتنى يىللىق مەھسۇلات ئىچىدە «مۇقىملاشتۇرىدۇ» (سمىتنىڭ گېپىچە ) ، ھالبۇكى ، بۇ ئۇمۇمىي قىممەت ئىككى قىسمىغا بۆلۈنىدۇ ، بىر قىسمى يىللىق ئەمگەك داۋامىدا ئىشچىلار سىنىپى ئۆزلىرىنىڭ يىللىق ئىش ھەققى ئۈچۈن يارىتقان قىممەتدىنشى ، ئەمەلىيەتتە ئىش ھەققىنى يارىتقان قىسمى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ ؛ يەنە بىر قىسمى ، يىللىق ئەمگەك داۋامىدا ئىشچىلار كاپىتالىستلار سىنىپى ئۈچۈن قوشۇمچە قىممەت يارىتىمەن دەپ ئۇستىلەپ بەرگەن قىسىم تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ . شۇڭا ، يىللىق مەھسۇلات ئۆز ئىچىگە ئالغان يىللىق قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات مۇنداق ئىككى ئامىلدىن تەركىب تاپىدۇ : ئىشچىلار سىنىپى ئېرىشكەن يىللىق ئىش ھەققىنىڭ قىممەتدىنشى ۋە ھەر يىلى كاپىتالىستلار سىنىپىنى تەمىنلىگەن قوشۇمچە قىممەت . لېكىن ، يىللىق ئىش ھەققى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرىدۇ ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت سوممىسى كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرىدۇ ؛ دېمەك ، ئىككىسى يىللىق ئىستېمال فوندىنىڭ ئىككى نىسپىي قىسمىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ (بۇ كۆزقاراش ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى چۈشەندۈرگەندە توغرا ئىدى ) ھەمدە يىللىق ئىستېمال فوندى ئىچىدە ئەمەلگە ئاشىدۇ . مۇشۇنداق



بولغاندا ، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى ئۈچۈن ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈن ھېچقانداق ئورۇن قالمايدۇ . بىراق ، ئا • سمىت ئۆز ئەسىرىنىڭ مۇقەددىمىسىدە ئېنىق ھالدا مۇنداق دېگەن ، تاۋار قىممىتى ئىچىدە كىرىم سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان بارلىق قىسىملار ئىجتىمائىي ئىستېمال فوندى ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن يىللىق ئەمگەك مەھسۇلاتىغا ماس كېلىدۇ :

«ئۇمۇمىي خەلقنىڭ كىرىمى نېمىدىن تەركىب تاپىدۇ؟ ياكى ... ئۇلارنى يىللىق ئىستېمال فوندى بىلەن تەمىنلەشنىڭ (supplied) خاراكتېرى قانداق؟ بۇ نۇقتىنى چۈشەندۈرۈش مەزكۇر كىتابنىڭ ئالدىنقى تۆت بۆلۈمىنىڭ مەقسىتىدۇر.» (12 - بەت)

ھەمدە مۇقەددىمىنىڭ بېشىدىلا مۇنداق دېيىلگەن :

«بىر دۆلەتنىڭ يىللىق ئەمگىكى شۇ دۆلەتنى بىر يىل ئىچىدە ئىستېمال قىلىنغان بارلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن تەمىنلەيدىغان مەنبە، بۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرى ھەمىشە ياكى شۇ ئەمگەكنىڭ بىۋاستە مەھسۇلاتلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ، ياكى مۇشۇ مەھسۇلات ئارقىلىق باشقا دۆلەتتىن سېتىۋالغان بۇيۇملاردىن تەركىب تاپىدۇ.» (11 - بەت)

ئا • سمىتنىڭ بىرىنچى خاتالىقى شۇكى ، ئۇ يىللىق **مەھسۇلات قىممىتى** بىلەن يىللىق **قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتنى** تەڭلەشتۈرۈپ قويغان . كېيىنكىسى **پەقەت** ئىلگىرىكى بىر يىللىق ئەمگەك مەھسۇلاتى ؛ ئالدىنقىسى بولسا ئۇنىڭدىن تاشقىرى ، يەنە يىللىق مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشتا سەرپ قىلىنغان ، **ئالدىنقى**

**يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان، ھەتتا بىر قىسمى نەچچە يىل ئىلگىرى ئىشلەپچىقىرىلغان** بارلىق قىممەتكە ئىگە ئامىللارنى — ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇلارنىڭ قىممىتى **قايتىدىن نامايان** بولىدۇ، خالاس، ئۇلارنىڭ قىممىتىدىن قارىغاندا، ئۇلار ئۆتكەن بىر يىلدا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك تەرىپىدىن ئىشلەپچىقىرىلغانمۇ ئەمەس، تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغانمۇ ئەمەس. ئا • سمىت ئوخشاش بولمىغان ئىككى نەرسىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىش ئارقىلىق، يىللىق مەھسۇلات ئىچىدىكى ئۆزگەرمەس قىممەتنى ئەپچىللىك بىلەن چىقىرىۋەتكەن. بۇنداق ئارىلاشتۇرۇۋېتىش ئۇنىڭ ئاساسىي كۆزقاراشلىرىنىڭ يەنە بىر خاتالىقى ئۈستىگە قۇرۇلغان: ئۇ ئەمگەكنىڭ ئىككى ياقلىمىلىقىنى پەرقلەندۈرمىگەن، دېمەك، ئەمگەك سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچى سۈپىتىدە قىممەت يارىتىدۇ، كونكرېت، ئەسقاتىدىغان ئەمگەك سۈپىتىدە، ئىشلىتىدىغان بۇيۇم (ئىستېمال قىممىتى) يارىتىدۇ. ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنىڭ ئومۇمىي مىقدارى، يەنى **پۈتۈن بىر يىللىق مەھسۇلات** ئىلگىرىكى بىر يىلدا رول ئوينىغان پايدىلىق ئەمگەكنىڭ مەھسۇلاتىدۇر؛ بۇ تاۋارلار شۇنىڭ ئۈچۈن مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇكى، ئىجتىمائىي ئاساستا ئىشقا سېلىنغان ئەمگەك خىلمۇخىل پايدىلىق ئەمگەكنىڭ ناھايىتى كۆپ سىستېمىلىرىدا سەرپ قىلىنغان. مۇشۇنداق بولغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىشتا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۇلارنىڭ ئومۇمىي قىممىتى ئىچىدە ساقلاپ قېلىنىپ، يېڭى ناتۇرال شەكىلدە قايتىدىن نامايان بولىدۇ. دېمەك، پۈتۈن بىر **يىللىق مەھسۇلات** شۇ يىلى سەرپ قىلىنغان **پايدىلىق** ئەمگەكنىڭ نەتىجىسىدۇر،



لېكىن، يىللىق **مەھسۇلات قىممىتىگە** كەلسەك، ئۇنىڭ بىر قىسمىلا شۇ يىلى يارىتىلغان؛ بۇ قىسىم يىللىق **قىممەتكە ئىگە مەھسۇلات** بولۇپ، ئۇ بىر يىل ئىچىدە ئىلگىرى سۈرۈلگەن ئەمگەكنىڭ يىغىندىسىنى ئىپادىلەيدۇ.

شۇڭا، ئا • سمىت:

«بىر دۆلەتنىڭ يىللىق ئەمگىكى شۇ دۆلەتنى بىر يىل ئىچىدە ئىستېمال قىلىنغان بارلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن تەمىنلەيدىغان مەنبە ...»

دەپ بىر تەرەپلىمە ھالدا نوقۇل، پايدىلىق ئەمگەك مەيدانىدا تۇرغان، شۇنىسى ئېنىقكى، بۇنداق ئەمگەك بارلىق تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىستېمال شەكلىگە ئىگە قىلىدۇ. لېكىن، بۇ يەردە ئۇ شۇنى ئۇنتۇپ قالغانكى، ئىلگىرىكى بىرنەچچە يىلدا قېپقالغان ئەمگەك ۋاستىلىرى بولمىغان بولسا ۋە ئەمگەك ئوبيېكتلىرىنىڭ ياردىمى بولمىغان بولسا، ئۇنداق بولۇشى مۇمكىن ئەمەس ئىدى، شۇڭا، قىممەت شەكىللەندۈرىدىغان «يىللىق ئەمگەك» ئۆزى ئورۇندىغان مەھسۇلاتنىڭ بارلىق قىممىتىنى ھەرقانداق قىلىپ يارىتالمىغان؛ ئۇ يەنە قىممەتكە ئىگە مەھسۇلاتنىڭ مەھسۇلات قىممىتىدىن كىچىك ئىكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قالغان.

ئەلۋەتتە، ئا • سمىتنى بۇنداق تەھلىلدە ئۆزىنىڭ بارلىق مەسىلەكداشلىرىغا يەتمەيدۇ دەپ ئەيىبلىسەك بولمايدۇ (گەرچە دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئارىسىدا مەسىلىنى توغرا ھەل قىلىشنىڭ بىخلىرى كۆرۈلگەن بولسىمۇ)، لېكىن، ئۇ داۋاملىق ئادىشىپ، قالايمىقانچىلىق ئىچىدە يۈردى. بۇنداق بولۇشتىكى ئاساسلىق سەۋەب شۇكى، ئۇنىڭ تاۋار قىممىتى توغرىسىدىكى «ئىچكى» قاراشلىرى ئۇنىڭ كەڭلىك جەھەتتە ئۈستۈنلۈكىنى

ئېگىلىگەن تاشقى قاراشلىرى بىلەن چىرمىشىپ كەتكەن بولسىمۇ، لېكىن، ئۇنىڭ ئىلمىي ئىقتىدارى ئۇنىڭ ئىچكى كۆزقارىشىنى ئىپادىلەشكە توختىماي مەجبۇرلىغان.

## 4. ئا • سمىت ئېيتقان كاپىتال ۋە كىرىم

ھەربىر تاۋار (يىللىق مەھسۇلات)دىكى ئىش ھەققى قىممىتىدىن ئىبارەت مۇشۇ مىقدارلىق قىممەت (قىسمىدىن ھاسىل شەكىللەندۈرىدىغان ئاشۇ قىسىم قىممەت) كاپىتالىستنىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالغا تەڭ، يەنى ئۇ ئالدىن تۆلىگەن ئومۇمىي كاپىتال ئىچىدىكى ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمىغا تەڭ. كاپىتالىستلار ياللانما ئىشچىلار تەمىنلىگەن تاۋار ئىچىدىكى يېڭىدىن ھاسىل بولغان قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمى ئارقىلىق، كاپىتال قىممىتى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىگەن بۇ تەركىبىي قىسمىنى قايتۇرۇۋالىدۇ. كاپىتالىست سېتىشقا تېخى تەييار بولمىغان ياكى گەرچە تەييار بولسىمۇ، تېخى سېتىلمىغان مەھسۇلاتنىڭ ئىشچىلارغا تەۋە ئۈلۈشىنى پۇل بىلەن تۆلەش مەنىسىدە ئالدىن تۆلەمدۇ ياكى كاپىتالىست ئىشچى ئىشلەپچىقارغان تاۋارنى سېتىشتىن چۈشكەن پۇل بىلەن ئىشچىغا ھەق تۆلەمدۇ ياكى كرېدىت يولى بىلەن بۇ پۇلغا ئالدىن ئېرىشەمدۇ، — ئەنە شۇنداق بارلىق ھاللاردا، كاپىتالىست پۇل شەكلىدە ئىشچىلارنىڭ قولىغا قايتقان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى چىقىم قىلىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، كاپىتالىستلار تاۋارنىڭ ئاشۇنداق قىممەت قىسمىدا تۇرۇپ بۇ كاپىتال قىممىتىنىڭ قىممەتداشلىرىنى ئىگىلەيدۇ، بۇ قىممەت قىسمىدا، ئىشچىلار تاۋارنىڭ ئومۇمىي قىممىتى ئىچىدىكى ئۆزىگە تەۋە قىسمىنى يېڭىۋاشتىن ئىشلەپچىقىرىدۇ، مۇنداقچە قىلىپ



ئېيتقاندا، ئۆز ئىش ھەققىنىڭ قىممىتىنى يارىتىدۇ. كاپىتالىستلار ئىشچىلارغا بۇ قىممەتنىڭ قىسمىنى ئىشچىلار ئۆزى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ ناتۇرال شەكلىدە ئەمەس، بەلكى پۇل شەكلى بىلەن تۆلەيدۇ. شۇڭا، كاپىتالىست ئۈچۈن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ ئالدىن تۆلىگەن كاپىتال قىممىتىنىڭ ئۆزگىرىشچان تەركىبىي قىسمى تاۋار شەكلىدە بولىدۇ، ئىشچىلار ئۆزى ساتقان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدىن پۇل شەكلىدە ئېرىشىدۇ.

دېمەك، كاپىتالىستلار ئالدىن تۆلىگەن كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش ئارقىسىدا ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلانغان قىسمى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان ئەمگەك كۈچى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلغان ۋاقىتتا ھەمدە بۇنداق كۈچىنىڭ سەرپىياتى ئارقىلىق، يېڭى قىممەت سۈپىتىدە تاۋار شەكلى بىلەن يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان، يەنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان — دېمەك ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان، يەنى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتى يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغاندا، ئىشچىلار ئۆزى ساتقان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ياكى باھاسىنى تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە، ئۆز ئەمگەك كۈچىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان ھەر خىل ۋاستىلەرگە سەرپ قىلىدۇ. ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا باراۋەر بولغان پۇل سوممىسى ئىشچىلارنىڭ تاپاۋىتىگە ئايلىنىپ، ئۇنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرىدۇ، بۇ كىرىمنىڭ قانچىلىك داۋاملىشىشى ئىشچىلارنىڭ ئۆز ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالىستقا قانچە ئۇزۇن ۋاقىت سېتىشقا باغلىق بولىدۇ.

ياللانما ئىشچىنىڭ تاۋىرى — ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى — كاپىتالىستنىڭ كاپىتالغا قوشۇلۇپ، كاپىتاللىق رولىنى

ئوينىغاندا، پەقەت تاۋارلىق فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، كاپىتالىستنىڭ ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىش ئۈچۈن پۇل كاپىتال شەكلىدە سەرپ قىلغان كاپىتالى ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچىلار يەنى ياللانما ئىشچىلار قولىدا كىرىم رولىنى ئوينايدۇ.

بۇ يەردە، ئوخشاش بولمىغان بىرنەچچە ئوبوروت جەريانى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن گىرەلىشىپ كەتكەن، ئا. سمىت ئۇنى پەرقلەندۈرمىگەن.

بىرىنچى، ئوبوروت جەريانىغا تەۋە بىرنەچچە خىل قىلمىش: ئىشچىلار ئۆزىنىڭ تاۋىرىنى يەنى ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالىستقا ساتىدۇ؛ كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىدىغان پۇل ئۇنىڭ ئۈچۈن قىممەتنى ئاشۇرۇش مەقسىتىدە ئىشلىتىدىغان پۇلدۇر، يەنى پۇل كاپىتالدۇر؛ بۇ كاپىتال خەجلىۋېتىلمەي، بەلكى ئالدىن تۆلىنىدۇ (مانا بۇ «ئالدىن تۆلەش» — دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى ئېيتقان «avance»نىڭ — ھەقىقىي مەنىسى، بۇنىڭ كاپىتالىستنىڭ بۇ پۇلنى قەيەردىن تاپىدىغانلىقى بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى يوق. كاپىتالىست ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا سەرپ قىلغان ھەربىر قىممەت، مەيلى ئۇنى ئالدىن سەرپ قىلغان بولسىمۇ ياكى كېيىن سەرپ قىلغان بولسۇن، ھەممىسى ئالدىن تۆلەنگەن بولىدۇ؛ ئۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئالدىن تۆلەنگەن). بۇ يەردە يۈز بەرگەن ئەھۋال تاۋار ساتقاندا يۈز بەرگەن ھەرقانداق ئەھۋالغا ئوخشايدۇ: ساتقۇچى ئىستېمال قىممىتى (بۇ يەردە ئەمگەك كۈچى)نى چىقىرىپ، پۇل شەكلىدە ئۇنىڭ قىممىتىگە (باھاسىغا) ئېرىشىدۇ؛ سېتىۋالغۇچى پۇل چىقىرىپ تاۋارغا، يەنى ئەمگەك كۈچىگە ئېرىشىدۇ.

ئىككىنچى، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا سېتىۋېلىنغان ئەمگەك كۈچى ئەمدى فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىغان كاپىتالنىڭ بىر



قىسمىغا ئايلىنىدۇ؛ ئىشچى بۇ يەردە پەقەت بۇ كاپىتالنىڭ ئالاھىدە ناتۇرال شەكلى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىپ، بۇ كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىدە تۇرغان ھەر خىل ئامىللىرىدىن پەرقلىنىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا، ئىشچىلار ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سەرپ قىلىش ئارقىلىق، بىر قىممەتنى ئۆزى مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە قوشىدۇ، بۇ قىممەت ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچى قىممىتىگە باراۋەر بولىدۇ (قوشۇمچە قىممەتنى بىر چەتكە قايرىپ تۇرىمىز)؛ دېمەك، ئىشچى كاپىتالىستقا تاۋار شەكلىدە كاپىتالىست تەرىپىدىن ئىش ھەققى شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ياكى ئالدىن تۆلىنىدىغان ئاشۇ قىسىم كاپىتالنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ؛ كاپىتالىست ئۈچۈن بۇ قىسىم كاپىتالنىڭ قىممەتدىشىنى يارىتىدۇ؛ دېمەك، كاپىتالىست ئۈچۈن ئەمگەك كۈچى سېتىۋالغاندا يېڭىۋاشتىن «ئالدىن تۆلەيدىغان» كاپىتالنى ھاسىل قىلىدۇ.

ئۈچىنچى، دېمەك، تاۋار سېتىلغاندا، سېتىلغان باھانىڭ بىر قىسمى كاپىتالىستنىڭ ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنى تولۇقلاشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن كاپىتالىست يېڭىۋاشتىن ئەمگەك كۈچى سېتىۋالالايدۇ، ئىشچىلارمۇ يېڭىۋاشتىن ئەمگەك كۈچى ساتالايدۇ.

بارلىق ئېلىم - سېتىم ئىشلىرىدا، ساتقۇچى تاۋار سېتىپ ئېرىشكەن پۇلنى نېمە قىلىدۇ، سېتىۋالغۇچى ئۆزى سېتىۋالغان ئىستېمال بۇيۇملىرىنى نېمە قىلىدۇ، گەپ پەقەت سودا ئۈستىدىلا بولۇۋاتقاچقا، ئۇنىڭ بىلەن پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز. ئەگەر ئوبوروت جەريانىنى كۆزەتسەك، ئۇ چاغدا، كاپىتالىست سېتىۋالغان ئەمگەك كۈچى ئۇنىڭ ئۈچۈن كاپىتال قىممىتىنى

تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، ئەمگەك كۈچىنى سېتىش ئارقىلىق ئېرىشكەن پۇل ئىشچىلارنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرىدۇ ، بۇمۇ پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز . ئىشچىلارنىڭ سودا بۇيۇملىرى يەنى ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەت مىقدارى ھەم ئىشچىلارنىڭ «كىرىم»ى بولغانلىقتىن تەسىرگە ئۇچرىمايدۇ ، ھەم ئۇنىڭ سودا بۇيۇملىرى سېتىۋالغۇچى ئىشلەتكەندە سېتىۋالغۇچىغا كاپىتال قىممىتى ئىشلەپچىقىرىپ بەرگەنلىكتىن تەسىرگە ئۇچرىمايدۇ .

ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ــــ يەنى بۇ خىل تاۋارنىڭ مۇناسىپ سېتىلىش باھاسى ــــ ئىشلەپچىقىرىش كۈچىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەك بولغان ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ ، ھالبۇكى ، بۇ ئەمگەك مىقدارى بۇ يەردە ئىشچىلارنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەك بولغان ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن ، دېمەك ، ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداشقا كېرەك بولغان ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ ، شۇڭا ، ئىش ھەققى ئىشچىلار ياشاشتا تايىنىدىغان كىرىمگە ئايلانغان .

ئا • سمىتنىڭ دېگىنى (223 - بەت) پۈتۈنلەي خاتا :

«ئۇنۇملۇك ئەمگەكنى قامداش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەن **كاپىتال قىسمى** ... ئۇنىڭ (كاپىتالىست) ئۈچۈن كاپىتاللىق فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن ... ئۇلار (ئىشچىلار)نىڭ كىرىمگە ئايلىنىدۇ.»

كاپىتالىست ئۆزى سېتىۋالغان ئەمگەك كۈچىگە تۆلەيدىغان **پۇلنىڭ** «ئۇنىڭ ئۈچۈن كاپىتاللىق فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىشىدىكى» سەۋەب شۇكى ، كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى ئۆز



كاپىتالىنىڭ ماددىي تەركىبىي قىسمىغا قوشىدۇ ، مۇشۇنداق بولغاندىلا ، ئۇنىڭ كاپىتالى ئاندىن كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلالايدۇ . بىز شۇنى ئېنىق ئايرىشىمىز كېرەككى ، ئەمگەك كۈچى ئىشچى ئۈچۈن كاپىتال ئەمەس ، بەلكى **تاۋاردۇر** ھەمدە ئىشچىلار ئۇنى ئۈزلۈكسىز ، تەكرار ساتقاندا ، ئۇ ئىشچىلارنىڭ كىرىمى بولۇپ شەكىللىنىدۇ ؛ ئۇ **سېتىلغاندىن كېيىن** ، كاپىتالىستنىڭ قولىغا چۈشۈپ ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا كاپىتاللىق فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . ئەمگەك كۈچى بۇ يەردە مۇنداق قوش رول ئوينايدۇ : ئىشچىلارنىڭ قولىدا ، ئۇ قىممەت بويىچە سېتىلىدىغان تاۋاردۇر ؛ ئۇنى سېتىۋالغان كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا ، ئۇ قىممەت ۋە ئىستېمال قىممىتى يارىتىدىغان كۈچتۇر . لېكىن ، ئىشچىلار كاپىتالىستتىن ئالىدىغان پۇلنى ئۆز ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالىستنىڭ پايدىلىنىشىغا بەرگەندىن كېيىن ، ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچى ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتىدە ئىشقا ئاشقاندىن كېيىن ئالىدۇ . كاپىتالىستلار بۇ قىممەتكە ھەق تۆلەشتىن بۇرۇن ئۇنىڭغا ئىگە بولىدۇ . دېمەك ، باشتا ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى سۈپىتىدە ، كېيىن ئىش ھەققى سۈپىتىدە قوش فۇنكسىيىنى ئادا قىلىدىغان نەرسە پۇل ئەمەس ، بەلكى ئەمگەك كۈچىدۇر ، بىرىنچىدىن ، ئەمگەك كۈچى سېتىلىش ۋاقتىدا **تاۋار** ھېسابلىنىدۇ (بېرىشكە تېگىشلىك ئىش ھەققى پۈتۈشۈلگەن ئەھۋال ئاستىدا ، پۇل پەقەت كۆزقاراش جەھەتتىكى قىممەتنى ئۆلچەش رولىنى ئوينايدۇ ، بۇ چاغدا پۇل كاپىتالىستنىڭ قولىغا ئۆتمەيدۇ) ؛ ئىككىنچىدىن ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا كاپىتالىستنىڭ قولىدىكى **كاپىتال** ، يەنى ئىستېمال قىممىتى ۋە قىممەت يارىتىدىغان ئامىل سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . كاپىتالىست ئىشچىلارغا تۆلەيدىغان

قىممەتداشنى پۇل شەكلىدە ئىشچىلارغا بېرىشتىن بۇرۇن، ئەمگەك كۈچى بۇ قىممەتداشنى تاۋار شەكلىدە تەمىنلەپ بېرىدۇ. شۇڭا، كاپىتالىستلار ئىشچىلارنىڭ ھەققى ئۈچۈن چىقىم قىلىدىغان فوندىنى ئىشچىلار ئۆزى ياراتقان، لېكىن، بۇ تېخى ھەممىسى ئەمەس.

ئىشچىلار ئېرىشكەن پۇلنى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن خەجلىۋېتىدۇ، دېمەك، — كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن ئىشچىلار سىنىپىنى بىرلىكتە كۆزەتكەندە، — كاپىتالىستقا ئۇنى ساقلاپ قالىدىغان بىر خىل قورال بېرىلىدۇ، كاپىتالىست پەقەت مۇشۇ قورالغا تايىنىپ، داۋاملىق كاپىتالىست بولۇپ تۇرالايدۇ.

شۇڭا، بىر تەرەپتىن، ئەمگەك كۈچى ئۈزلۈكسىز سېتىۋېلىنىپ ۋە سېتىلىپ تۇرغاچقا، ئەمگەك كۈچى مەڭگۈ كاپىتالنىڭ ئامىلى بولىدۇ، بۇنىڭ نەتىجىسىدە، كاپىتال تاۋار ياراتقۇچى، يەنى قىممەتكە ئىگە ئىستېمال بۇيۇملىرىنى ياراتقۇچى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ؛ ئىككىنچىدىن، شۇنىڭ نەتىجىسىدە يەنە ئەمگەك كۈچى سېتىۋالىدىغان ئاشۇ قىسىم كاپىتال ئەمگەك كۈچى ئۆزى ياراتقان مەھسۇلات تەرىپىدىن ئۈزلۈكسىز ئىشلەپچىقىرىلىپ تۇرىدۇ، دېمەك، ئىشچىلار ئۆزى ئۇلار ئۈچۈن سەرپ قىلىنىغان كاپىتال فوندىنى ئۈزلۈكسىز يارىتىپ تۇرىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئەمگەك كۈچى ئۈزلۈكسىز سېتىلىپ، ئۇ ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامدايدىغان، ئۈزلۈكسىز يېڭىلىنىپ تۇرىدىغان مەنبەگە ئايلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچى تۇرمۇشتا تايىنىدىغان كىرىمگە ئېرىشىش ئىقتىدارى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. بۇ يەردە، كىرىم بىر خىل تاۋار (ئەمگەك كۈچىنى) ئۈزلۈكسىز، تەكرار سېتىش ئارقىلىق ئىگە بولغان قىممەتتىن دېرەك بېرىدۇ،



بۇ قىممەتلەر بولسا، سېتىلىدىغان تاۋارنى ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدۇ. ئا • سمىت: ئىشچىلار ئۆزى ياراتقان مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسىم قىممىتى ئىشچىلارنىڭ كىرىم مەنبەسىگە ئايلىنىدۇ، چۈنكى كاپىتالىستلار ئۇلارغا ئىش ھەققى شەكلىدە بىر قىممەتداش بېرىدۇ، دەپ توغرا ئېيتقان. بىراق، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى كاپىتال قىممىتىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلغىنى بىلەن ئۇنىڭ قىممىتىنى ئۆزگەرتەلمىگىنىگە، بىر توز سىزىق ئۈچ بۇرجەك تېگى ۋە چەمبىرەك دىئامېتىرىنى تەشكىل قىلالىغىنى بىلەن، ئۇنىڭ خاراكتېرى ۋە ئۇزۇن - قىسقىلىقىنى ئۆزگەرتەلمىگىنىگە ئوخشاش، بۇ ھال تاۋارنىڭ بۇ قىممىتىنىڭ خاراكتېرىنى ياكى مىقدارىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئاشۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش، يۇقىرىقى ئەھۋالنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمايلا بەلگىلىنىدۇ. تاۋار قىممىتىنىڭ بۇ قىسمى ھەم بۇ قىسىم قىممەتنىڭ مۇستەقىل ئامىلى بولغان كىرىمدىن **تەركىب** تاپمايدۇ، ھەم كىرىمگە **بۆلۈنمەيدۇ**. گەرچە ئىشچىلار تەرىپىدىن ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان بۇ يېڭى قىممەت ئىشچىلار كىرىمىنىڭ مەنبەسى بولۇپ شەكىللەنسىمۇ، لېكىن، ئۇنىڭ كىرىمى ئەكسىچە ئۇ ياراتقان يېڭى قىممەتنىڭ تەركىبىي قىسمى بولالمايدۇ. ئىشچىلار ياراتقان يېڭى قىممەتنىڭ ئۇنىڭغا بېرىلىدىغان قىسمىنىڭ مىقدارى ئۇنىڭ كىرىم قىممىتىنىڭ چوڭ - كىچىكلىكىنى بەلگىلەيدۇ، ئۇنىڭ ئەكسىچە بولمايدۇ. بۇ يېڭى قىممەت ئىشچىلارنىڭ كىرىمى بولۇپ شەكىللىنىشى، پەقەت بۇ قىممەتنىڭ نېمىگە ئايلانغانلىقىنى، ئۇنىڭ ئىشلىتىلىش خاراكتېرىنى ئىپادىلەيدۇ، باشقا ھەرقانداق قىممەتنىڭ شەكىللىنىشى بىلەن ئالاقىسى بولمىغىنىدەك، بۇ قىممەتنىڭ شەكىللىنىشى بىلەنمۇ ئالاقىسى

يوق . ناۋادا، مەن ھەر ھەپتىدە ئون تالېر كىرىم قىلسام، مېنىڭ بۇ ھەر ھەپتىلىك كىرىمىم ھەم بۇ ئون تالېرنىڭ قىممەت **خاراكتېرىنى** ئۆزگەرتمەيدۇ، ھەم ئۇنىڭ قىممەت **مىقدارىنى** ئۆزگەرتمەيدۇ . باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش، ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىمۇ ئۇنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەكلىك ئەمگەك مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ ؛ بۇ ئەمگەك مىقدارى ئىشچىلارنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇش شارائىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەكلىك ئەمگەككە باراۋەر بولىدۇ، — بۇ ئەھۋال بۇ خىل تاۋار (ئەمگەك كۈچى)نىڭ ئالاھىدىلىكىدۇر، لېكىن تۆۋەندىكى پاكىتتەك تېخىمۇ كۆپ ئالاھىدىلىككە ئىگە ئەمەس : ئىش ھايۋىنىنىڭ قىممىتى شۇ ھايۋاننى بېقىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىرگە، بۇ خىل تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان ئىنسانلار ئەمگىكىنىڭ مىقدارى تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ .

بىراق، ئا • سمىت بۇ يەردە يولۇققان ھەممە بالانىڭ سەۋەبى «كىرىم»دىن ئىبارەت بۇ كاتېگورىيىدۇر . ئۇنىڭ پىكرىچە، ئوخشاش بولمىغان تۈردىكى كىرىم ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلىدىغان، يېڭىدىن شەكىللىنىدىغان تاۋار قىممىتىنىڭ «تەركىبىي قىسمى»دىن ئىبارەت . ئەكسىچە، بۇ تاۋار قىممىتى **كاپىتالىستلار ئۈچۈن** ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ، — بىرى كاپىتالىست ئەمگەك كۈچى سېتىۋالغاندا پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممەتدىشى، يەنە بىرى كاپىتالىستقا تەۋە بولغان، لېكىن بىر پۇڭ سەرپ قىلمايدىغان قىممەت قىسمى، يەنى قوشۇمچە قىممەت، — بۇلار كىرىمنىڭ



مەنبەسىدۇر . ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممەتدىشى ئەمگەك كۈچىگە يېڭىۋاشتىن ئالدىن تۆلەنگەنلىكى ئۈچۈنلا، ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى شەكلىدىكى كىرىمىگە ئايلىنىدۇ ؛ يەنە بىر قىسمى، يەنى قوشۇمچە قىممەتكە كاپىتالىست ھېچقانداق كاپىتال ئالدىن تۆلىمىسىمۇ بولىدۇ، شۇڭا، كاپىتالىست ئۇنى ئىستېمال ۋاسىتىلىرىگە (لازىمەتلىك بۇيۇم ۋە زىبۇزىنەت بۇيۇملىرىغا ) ئىشلىتىپ، كىرىم سۈپىتىدە خەجلىۋەتسە بولىدۇ، ئۇ ھەرقانداق خىلدىكى كاپىتال قىممىتىگە ئايلانمايدۇ . بۇ خىل كىرىمنىڭ ئالدىنقى شەرتى تاۋار قىممىتىنىڭ ئۆزىدۇر، تاۋار قىممىتىنىڭ بۇ ئىككى تەركىبىي قىسمىنىڭ پەرقى شۇكى، كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ بىر قىسمى ئۇلار ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ئۈچۈن شەكىللەنگەن قىممەتداشتۇر، يەنە بىر قىسمى بولسا، ئۇلار ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىدىن ئېشىپ شەكىللەنگەن قالدۇقتۇر . بۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا سەرپ قىلىنغان، ئەمگەك داۋامىدا ئىلگىرى سۈرۈلگەن ئەمگەك كۈچىدىن تەركىب تاپقان . ئۇلار كىرىمدىن تەركىب تاپماستىن، بەلكى چىقىم — ئەمگەك چىقىمىدىن — تەركىب تاپقان .

تاۋار قىممىتىنى كىرىمنىڭ مەنبەسى دەپ قارىماي، كىرىمنى تاۋار قىممىتىنىڭ مەنبەسى دەپ قارىغانلىق، بۇنى ئاستىن - ئۈستۈن قىلىۋەتكەنلىك بولىدۇ . ئاستىن - ئۈستۈن قىلىۋېتىلگەن بۇ خىل قاراش بويىچە : تاۋار قىممىتى ئوخشاش بولمىغان تۈردىكى كىرىمدىن «تەركىب تاپقان»دەك كۆرۈنىدۇ ؛ بۇ كىرىملەر بىر - بىرىگە تەسىر كۆرسەتمىگەن ھالدا بەلگىلىنىدۇ، تاۋارنىڭ ئومۇمىي قىممىتى بولسا، بۇ كىرىملەرنىڭ قىممەت مىقدارى قوشۇلۇپ بەلگىلىنىدۇ . لېكىن، مۇنداق بىر سوئال تۇغۇلىدۇ، يەنى تاۋار

قىممىتىنىڭ مەنبەسى دەپ قارالغان كىرىملەرنىڭ قىممىتى قانداق بەلگىلىنىدۇ؟ ئىش ھەققىگە كەلسەك، ئۇنى بەلگىلىگىلى بولىدۇ، چۈنكى ئىش ھەققى مەلۇم تاۋارنىڭ يەنى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدۇر، بۇ قىممەت (باشقا ھەرقانداق تاۋارنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش) بۇ خىل تاۋارنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا كېرەكلىك ئەمگەك تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. لېكىن، قوشۇمچە قىممەتنى ياكى ئا • سمىتنىڭ ئېنىق قىلىپ ئۇنىڭ ئىككى خىل شەكلى يەنى پايدا ۋە يەر ئىجارىسىنى قانداق بەلگىلىگىلى بولىدۇ؟ بۇ جەھەتتە ئا • سمىت قۇرۇق سەپسەتە ساتقان. ئۇ تۇرۇپ ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەتنى (ياكى ئىش ھەققى ۋە پايدىنى) تاۋار قىممىتى ياكى باھانى شەكىللەندۈرىدىغان ئىككى تەركىبىي قىسىم دەپ قارىغان، تۇرۇپ — ھەمدە كۆپ ھاللاردا، ئاساسەن تەڭلا ۋاقىتتا — ئۇلارنى يەنە تاۋار باھاسىدىن «بۆلۈنگەن» ئىككى قىسىم دەپ قارىغان. لېكىن، ئەكسىچە ئېيتقاندا، تاۋار قىممىتى ئالدىن بەلگىلىنىدۇ، بەلگىلەنگەن بۇ قىممەتنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسمى ئوخشاش بولمىغان كىرىم شەكلىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قاتناشقان ئوخشاش بولمىغان كىشىلەرگە تەۋە بولىدۇ دېگەنلىك. بۇ قاراش قىممەت ئۈچ «تەركىبىي قىسىم» دىن تەركىب تاپىدۇ دېگەن قاراشقا ھەرگىز ئوخشىمايدۇ. ئەگەر مەن ئوخشاش بولمىغان ئۈچ تال تۈز سىزىقنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقىنى خالىغانچە بېكىتىپ، ئاندىن بۇ ئۈچ تال سىزىقنى «تەركىبىي قىسىم» قىلسام، بۇ ئۈچ تال تۈز سىزىقنىڭ يىغىندىسىغا ئوخشاش ئۇزۇنلۇقتىكى تۆتىنچى تۈز سىزىق شەكىللىنىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ئەگەر مەن مەلۇم ئۇزۇنلۇقتىكى بىر تۈز سىزىقنى تاللاپ، مەلۇم مەقسەتتە ئۇلارنى ئوخشاش بولمىغان ئۈچ قىسىمغا بۆلسەم ياكى پارچىلىسام، ئۇ



چاغدا، بۇ ئىككى خىل ئەھۋالنىڭ تەرتىپى ھەرگىز ئوخشاش بولمايدۇ. ئالدىنقى ئەھۋالدا، سىزىقنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى تامامەن شۇ سىزىقنى ھاسىل قىلغان ئاشۇ ئۈچ سىزىقنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقىغا قاراپ ئۆزگىرىدۇ؛ كېيىنكى ئەھۋالدا، سىزىقنىڭ ئۈچ قىسمىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى باشتىلا بەلگىلىك ئۇزۇنلۇقتىكى سىزىقنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ.

لېكىن ئەمەلىيەتتە، ئەگەر ئا • سمىتنىڭ بايانىنىڭ توغرا قىسمىدا، يەنى ئىجتىمائىي يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىدا (شۇنىڭدەك ھەرقانداق يەككە تاۋاردا ياكى كۈندىلىك، ھەپتىلىك قاتارلىق مەھسۇلاتلاردا) بولغان، **يىللىق ئەمگەك يېڭىدىن ياراتقان قىممەت** ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىگە (يەنى يېڭىدىن ئەمگەك كۈچى سېتىۋالدىغان ئاشۇ قىسىم قىممەتكە) كاپىتالىستلار — ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋە باشقا شارائىت ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا — ئۆزىنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى ئاساسىدا ئىشقا ئاشۇرغان قوشۇمچە قىممەتنى قوشقانغا باراۋەر دېگەن بايانىدا چىڭ تۇرىدىغان بولساق؛ ئىككىنچىدىن، ئەگەر بىز يەنە ئا • سمىتنىڭ قىممەت يارىتىدىغان ئەمگەكنى يەنى ئەمگەك كۈچى سۈپىتىدە سەرپ قىلىنغان ئەمگەكنى ئىستېمال قىممىتى يارىتىدىغان، يەنى پايدىلىق، مەقسەتكە ئۇيغۇن كېلىدىغان شەكىلدە سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەك بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەنلىكىگە دىققەت قىلىدىغان بولساق، ئۇنداقتا، پۈتۈن ئۇقۇمنى تۆۋەندىكىدەك يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ: ھەربىر تاۋارنىڭ قىممىتى ئەمگەكنىڭ مەھسۇلىدۇر؛ يىللىق ئەمگەك مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتى ياكى ئىجتىمائىي يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتىمۇ ئەمگەكنىڭ مەھسۇلىدۇر. لېكىن، ھەرقانداق ئەمگەك ئىككىگە بۆلۈنىدۇ: 1.

زۆرۈر ئەمگەك ۋاقتى ، بۇ مەزگىلدە ، ئىشچىلار ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشقا ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ قىممەتدىشىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ . 2 . قوشۇمچە قىممەت ، ئىشچىلار بۇ خىل ئەمگەك ئارقىلىق كاپىتالىستلارنى ھېچقانداق قىممەتداش سەرپ قىلمىغان قىممەت بىلەن تەمىنلەيدۇ ، دېمەك ، كاپىتالىستلارنى قوشۇمچە قىممەت بىلەن تەمىنلەيدۇ ، شۇڭا ، بارلىق تاۋار قىممىتى ئوخشاش بولمىغان مۇشۇ ئىككى تەركىبىي قىسىمغىلا بۆلۈنىدۇ ، شۇنىڭ بىلەن ئاخىرىدا ئىش ھەققى سۈپىتىدە ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كىرىمىگە ، قوشۇمچە قىممەت سۈپىتىدە كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ كىرىمىگە ئايلىنىدۇ . ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىگە ، يەنى يىللىق مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشتا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە كەلسەك ، گەرچە [ئا • سمىت] بۇ قىممەتنىڭ قانداق قىلىپ يېڭى مەھسۇلات قىممىتىگە كىرگەنلىكىنى (كاپىتالىستلار ئۆز تاۋارلىرىنى ساتقاندا بۇ قىممەتنى خېرىدارلارنىڭ ھېساباتىدا يېزىپ قويىدۇ دېگەن قۇرۇق گەپتىن باشقا ) چۈشەندۈرۈپ بېرەلمىسىمۇ ، لېكىن ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئۆزى ئەمگەكنىڭ مەھسۇلى بولغانلىقتىن ، ئاخىرى قىممەتنىڭ بۇ قىسمى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممەتدىشى ۋە قوشۇمچە قىممەتتىن ، زۆرۈر ئەمگەكنىڭ مەھسۇلى ۋە قوشۇمچە ئەمگەكنىڭ مەھسۇلىدىن تەركىب تاپىدۇ . ئەگەر بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۇنى ئىشلەتكۈچىلەر قولىدا كاپىتال قىممىتىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدىكەن ، ئۇنداقتا ، بۇ ئۇلارنىڭ «دەسلەپتە» (ئەگەر بىز ئۇنىڭ تېگى - تەكتىنى سۈرۈشتۈرسەك ) باشقا كىشىلەرنىڭ قولىدا بولۇشىغا دەخلى يەتكۈزمەيدۇ — ئىلگىرى — ئۇنى ئىككى قىسىمغا بۆلۈشكە ، يەنى ئوخشاش



بولمىغان ئىككى كىرىم مەنبەسىگە بۆلۈشكە بولاتتى .

بۇ يەردە مۇنداق بىر توغرا كۆزقاراش بار : شەيئىلەرنىڭ ئىجتىمائىي كاپىتالدىكى ، يەنى ئايرىم كاپىتالنىڭ يىغىندىسىنىڭ ھەرىكىتىدىكى ئىپادىسى ھەربىر ئايرىم كۆزىتىلگەن كاپىتالنىڭ ئىپادىسىگە ، شۇنداقلا ھەربىر يەككە كاپىتالىستنىڭ نۇقتىئىنەزىرىدىكى ئىپادىسىگە ئوخشىمايدۇ . ھەربىر يەككە كاپىتالىست ئۈچۈن ئېيتقاندا ، تاۋار قىممىتى مۇنداق بۆلۈنىدۇ : 1 . ئۆزگەرمەس ئامىل (سمىت ئېيتقان تۆتىنچى ئامىل ) ، 2 . ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەت يىغىندىسى ياكى ئىش ھەققى ، پايدا ۋە يەر ئىجارىسىنىڭ يىغىندىسى . جەمئىيەت نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، سمىت ئېيتقان تۆتىنچى ئامىل ، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى يوقايدۇ .

## 5 . خۇلاسە

ئىش ھەققى ، پايدا ، يەر ئىجارىسىدىن ئىبارەت ئۈچ خىل كىرىم تاۋار قىممىتىنىڭ ئۈچ «تەركىبىي قىسمى»نى تەشكىل قىلىدۇ دېگەن بۇ بىمەنە فورمۇلا ئا • سمىتنىڭ تۆۋەندىكى بىرقەدەر ئىشەنچلىكتەك بىلىنگەن فورمۇلىسىدىن ، يەنى تاۋار قىممىتى ئۈچ تەركىبىي قىسىمغا بۆلۈنىدۇ دېگەن فورمۇلىسىدىن كەلگەن . لېكىن ، كېيىنكى قاراشمۇ ، ھەتتا تاۋار قىممىتى ئىستېمال قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەتدىشى ۋە ئەمگەك كۈچى ياراتقان قوشۇمچە قىممەتكىلا بۆلۈنىدۇ دەپ پەرەز قىلىنغاندىمۇ خاتا . ئەمما ، خاتالىق بۇ يەردە يەنە تېخىمۇ چوڭقۇر ھەم ھەقىقىي ئاساسقا ئورنىتىلغان . كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسى مۇنداق : ئىشچىلار ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى تاۋار سۈپىتىدە كاپىتالىستقا

ساتىدۇ ، ئاندىن ئەمگەك كۈچى كاپىتالىستنىڭ قولىدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر ئامىلى سۈپىتىدە فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىدۇ . ئوبوروتقا ياتىدىغان بۇ سودا ، يەنى ئەمگەك كۈچىگە ئائىت ئېلىم - سېتىم ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى پەيدا قىلىپلا قالماستىن ، بەلكى يەنە مۇقەررەر هالدا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزگىچە خاس خاراكتېرىنى بەلگىلەيدۇ . بۇ يەردە ، ئىستېمال قىممىتى ئىشلەپچىقىرىش ، هەتتا تاۋار ئىشلەپچىقىرىش (چۈنكى بۇ خىل ئىشلەپچىقىرىشنى ئىشچىلار ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل ئېلىپ بارسىمۇ بولىدۇ ) كاپىتالىست ئۈچۈن مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ۋە نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىدىغان ۋاستىدۇر . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى ئانالىز قىلىش ئارقىلىق مۇتلەق قوشۇمچە قىممەت ۋە نىسپىي قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرىش قانداق قىلىپ : 1 . كۈندىلىك ئەمگەك جەريانىنىڭ داۋاملىشىش ۋاقتىنى ، 2 . كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بارلىق ئىجتىمائىي ۋە تېخنىكا فورماتسىيىسىنى بەلگىلەيدىغانلىقىنى بىلدۇق . دەل مۇشۇنداق ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ، قىممەت (ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى )نىڭ نوقۇل ساقلىنىشى ، ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال (ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەتدىشى )نىڭ رېئال تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى ۋە قوشۇمچە قىممەت (يەنى كاپىتالىست ئىلگىرى ۋە كېيىنمۇ هېچقانداق قىممەتداش ئالدىن تۆلەنمىگەن قىممەت )نىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى بىر - بىرىدىن پەرقلىنىدۇ .

گەرچە قوشۇمچە قىممەتنىڭ — كاپىتالىست ئالدىن تۆلىگەن قىممەتتىن ئېشىپ كەتكەن قىممەتداشتىن شەكىللەنگەن قالدۇقنىڭ — ئىگىلىنىشى ئەمگەك كۈچى ئېلىم - سېتىمىدىن كېلىپ چىققان بولسىمۇ ، لېكىن بۇنداق ئىگىلەش ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا



ئورۇندالغان بىر ئىش هەممىدە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ماهىيەتلىك ئامىلى .

ئوبوروت هەرىكىتىنى شەكىللەندۈرىدىغان ئالدىنقى هەرىكەت ، يەنى ئەمگەك كۈچى ئېلىم - سېتىمى ئىجتىمائىي **مەهسۇلاتلارنى** ئالدىن تەقسىملەش هەمدە ئۇنىڭ ئالدىنقى شەرتى قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش **ئامىللىرىنى** تەقسىملەش ئاساسىغا ئورنىتىلغان ، دېمەك ، ئىشچىلارنىڭ تاۋىرى قىلىنغان ئەمگەك كۈچىنى غەيرىي ئىشچىلارنىڭ مال - مۈلكى قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن ئايرىش ئاساسىغا ئورنىتىلغان .

لېكىن ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، قوشۇمچە قىممەتنى بۇنداق ئىگىلەش ياكى قىممەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالدىن تۆلەنگەن قىممەتنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋە هەرقانداق قىممەتداش تولۇقلانمايدىغان يېڭى قىممەت (قوشۇمچە قىممەت ) ئىشلەپچىقىرىشقا بۆلۈنۈشى قىممەت سۈبستانسىيىسىگە ۋە قىممەت ئىشلەپچىقىرىش خاراكتېرىگە قىلچە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ . قىممەت سۈبستانسىيىسى سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچى — ئەمگەكتىن ، يەنى بۇ خىل ئەمگەكنىڭ پەۋقۇلئاددە بولغان ئەسقاتىدىغان خاراكتېرى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ئەمگەكتىن ئىبارەت هەمدە باشتىن - ئاخىر شۇنداق بولىدۇ ، هالبۇكى ، قىممەت ئىشلەپچىقىرىش مۇشۇنداق سەرپ قىلىش جەريانىدۇر . مەسىلەن ، بىر يانچى ئالتە كۈن ئىچىدە ئەمگەك كۈچىنى سەرپ قىلغان بولسا ، ئالتە كۈن ئىشلىگەن بولىدۇ . بىراق ئەمگەك كۈچىنى شۇنداق سەرپ قىلىش جەھەتتىن قارىغاندا ، ئۇنىڭ شۇ ئىش كۈنلىرىدىن ، مەسىلەن ، ئۈچ كۈندە ئۆزىنىڭ ئېتىمزىدا ئىشلىشى ، قالغان ئۈچ كۈندە پومېشچىكنىڭ ئېتىمزىدا ئىشلىشىنىڭ پەرقى يوق . ئۆزى ئۈچۈن قىلغان ئىختىيارىي ئەمگەكمۇ ، خوجايىنى ئۈچۈن قىلغان

مەجبۇرىي ئەمگەكمۇ ئوخشاشلا ئەمگەكتۇر ؛ ئەگەر بىز ئۇنىڭ ئالتە كۈنلۈك ئەمگىكىنى ئۇنىڭ ياراتقان قىممىتىدىن ياكى ياراتقان پايدىلىق مەھسۇلاتىدىن كۆزىتىدىغان بولساق ، ئۇنىڭدىن ھېچقانداق پەرق تاپالمايمىز . ئۇنىڭدا پەقەت بىرلا پەرق بار : ئالتە كۈن ئىچىدە ، يانچىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ يېرىم سەرپىياتى ۋە قالغان يېرىم سەرپىياتى ئوخشاش بولمىغان شارائىتتا ئېلىپ بېرىلىدۇ . ياللانما ئىشچىلارنىڭ زۆرۈر ئەمگىكى ۋە قوشۇمچە ئەمگىكىنىڭ ئەھۋالىمۇ شۇنداق بولىدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش جەريانى تاۋار ئىچىدە يوقايدۇ . تاۋار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا ئەمگەك كۈچى سەرپ قىلىنغانلىق ئەمدى تاۋارنىڭ جىسىم خۇسۇسىيىتى ، يەنى تاۋارنىڭ قىممەتكە ئىگە بولۇش خۇسۇسىيىتى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ؛ بۇ قىممەتنىڭ مىقدارى سەرپ قىلىنغان ئەمگەك مىقدارى ئارقىلىق ئۆلچىنىدۇ ؛ تاۋارنىڭ قىممىتى ھېچقانداق نەرسىگە پارچىلانمايدۇ ھەم ھېچقانداق نەرسىدىن تەركىب تاپمايدۇ . ئەگەر مەن مۇئەييەن ئۇزۇنلۇقتىكى بىر تۈز سىزىق سىزماقچى بولسام ، ئۇنداقتا مەن ئالدى بىلەن ئۆزۈمنىڭ ئىرادىسىگە باغلىق بولمىغان بىر ئىش قائىدىسى (قانۇنىيەت) بويىچە (ئەلۋەتتە سىمۋوللۇق ھالدا ، بۇنى مەن بۇرۇنلا بىلگەن) بىر تۈز سىزىق «ئىشلەپچىقىرىش»ىم كېرەك . ئەگەر مەن بۇ سىزىقنى ئۈچ بۆلەككە بۆلسەم (مەقسەت نۆۋەتتىكى مەسىلىگە ماسلاشتۇرۇش) ، بۇ ئۈچ بۆلەك سىزىقنىڭ ھەربىر بۆلىكى يەنىلا تۈز سىزىق بولىدۇ ؛ بۇ ئۈچ بۆلەك سىزىقتىن تەركىب تاپقان پۈتكۈل سىزىق ئۈچ بۆلەككە بۆلۈنگەنلىك تۈپەيلىدىن تۈز سىزىققا ئوخشىمايدىغان نەرسىگە ، يەنى ئەگرى سىزىققا ئۆزگىرىپ قالمايدۇ . ئوخشاشلا ، بەلگىلىك ئۇزۇنلۇقتىكى سىزىقنى بۆلەكلەرگە بۆلگەندە ، ئۇنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرىنىڭ



يىغىندىسى بۆلۈنمىگەن ئەسلىدىكى سىزىقتىن ئۇزۇن بولمايدۇ . دېمەك ، بۆلۈنمىگەن ئەسلىي سىزىقنىڭ ئۇزۇنلۇقى ھەرقايسى بۆلەك سىزىقنىڭ خالىغان ئۇزۇنلۇقى تەرىپىدىن بەلگىلەنمەيدۇ . ئەكسىچە ، ھەرقايسى بۆلەك سىزىقنىڭ نىسپىي ئۇزۇنلۇقى باشتىلا ھەرقايسى بۆلەك سىزىقنى تەشكىل قىلغان ئەسلىي سىزىقنىڭ ئۇزۇنلۇقىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ .

يۇقىرىقى مەنىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا ، كاپىتالىستلار ئىشلەپچىقارغان تاۋار مۇستەقىل ئەمگەكچىلەر ياكى ئەمگەكچىلەر جەمائەسى ياكى قۇللار ئىشلەپچىقارغان تاۋارلاردىن ھېچقانداق پەرقلەنمەيدۇ . لېكىن ، بىزنىڭ بۇ سورۇندا ، بارلىق ئەمگەك مەھسۇلاتلىرى ۋە ئۇنىڭ ھەممە قىممىتى كاپىتالىستقا تەۋە بولىدۇ . باشقا ھەرقانداق ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا ئوخشاش ، كاپىتالىست ئالدى بىلەن تاۋارنى سېتىپ پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ، ئاندىن ئۆزىنىڭ ھەرىكىتىنى يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا ئورۇندىيالىشى مۇمكىن ؛ ئۇ چوقۇم تاۋارنى ئومۇمىي قىممەتداش شەكلىگە ئايلاندۇرۇشى كېرەك . —

بىز پۇلغا ئايلىنىشتىن ئىلگىرىكى تاۋار مەھسۇلاتىنى كۆزىتىپ كۆرەيلى . ئۇ پۈتۈنلەي كاپىتالىستقا تەۋە . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئۇ پايدىلىق ئەمگەك مەھسۇلاتى سۈپىتىدە ، ئىستېمال قىممىتى سۈپىتىدە ، پۈتۈنلەي ئىلگىرىكى ئەمگەك جەريانىنىڭ مەھسۇلىدۇر . لېكىن ئۇنىڭ قىممىتى ئۇنداق بولمايدۇ . بۇ قىممەتنىڭ بىر قىسمى پەقەت تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتا سەرپ قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ يېڭى شەكىلدە نامايان بولغان قىممىتىدۇر ؛ قىممەتنىڭ بۇ قىسمى بۇ تاۋارنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ۋۇجۇدقا كەلگەن ئەمەس ؛ چۈنكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بۇ جەرياندىن ئىلگىرىلا ئاشۇ

قىممەتكە ئىگە ئىدى ، ئۇ بۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ؛ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بۇ قىممەتنى ئۇستىگە ئالغۇچى سۈپىتىدە بۇ جەريانغا كىرگەن ؛ يېڭىلانغان ۋە ئۆزگىرىش ھاسىل قىلغىنى پەقەت بۇ قىممەتنىڭ ئىپادىلىنىش شەكلىدۇر . تاۋارنىڭ بۇ قىممەت قىسمى كاپىتالىست ئۇچۇن ئېيتقاندا ، ئۇ ئالدىن تۆلىگەن ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىشتا سەرپ قىلغان ئاشۇ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ قىممەتدىشىنى شەكىللەندۈرىدۇ . ئۇ ئىلگىرى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت ئىدى ، ھازىر بولسا ، يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ . يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان بۇ تاۋار ناۋادا پۇلغا ئايلانسا ، ھازىر پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان بۇ قىممەت يېڭىۋاشتىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ، ئۇنىڭ دەسلەپكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ۋە ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى فۇنكسىيىسى تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن شەكىلگە ئايلىنىشى لازىم . بۇ قىممەتنىڭ كاپىتاللىق فۇنكسىيىسى تاۋارنىڭ قىممەت خاراكتېرىنى قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ . —

تاۋار قىممىتىنىڭ ئىككىنچى قىسمى ياللانما ئىشچىلار كاپىتالىستقا ساتىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدۇر . ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە ئوخشاش ، بەلگىلەنگەن ۋە ئەمگەك كۈچى كىرمەكچى بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ؛ ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرىشتىن بۇرۇن ، ئۇ ئوبوروت ھەرىكىتىدە ، يەنى ئەمگەك كۈچى ئېلىم - سېتىمدا مۇقىملىشىپ بولىدۇ . ياللانما ئىشچىلار ئۆزىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىش — ئەمگەك كۈچىنى سەرپ قىلىش ئارقىلىق — كاپىتالىست ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچىدىن



پايدىلانغانلىقى ئۇچۇن ئۇنىڭغا بېرىدىغان قىممەتكە باراۋەر كېلىدىغان تاۋار قىممىتىنى يارىتىدۇ . ئىشچىلار بۇ قىممەتنى تاۋار شەكلىدە كاپىتالىستقا بېرىدۇ ، كاپىتالىست ئۇنى پۇل شەكلىدە ئىشچىغا تۆلەيدۇ . بۇ قىسىم تاۋار قىممىتى كاپىتالىست ئۇچۇن ئېيتقاندا ، پەقەت ئىش ھەققىگە ئالدىن تۆلەيدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممەتدىشى بولۇپ ، تۆۋەندىكى پاكىتنى قىلچە ئۆزگەرتمەيدۇ : بۇ قىسىم قىممەت ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا يېڭىدىن يارىتىلغان تاۋار قىممىتىدۇر ، ئۇ قوشۇمچە قىممەتكە ئوخشاش ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىلگىرىكى سەرپىياتىدىن تەركىب تاپىدۇ . ئوخشاشلا ، بۇ پاكىتمۇ تۆۋەندىكى ئەھۋاللارنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمايدۇ : كاپىتالىست ئىش ھەققى شەكلىدە ئىشچىلارغا بېرىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى ئىشچىلار ئۇچۇن ئېيتقاندا ، كىرىم شەكلىگە كىرگەن بولىدۇ ؛ بۇنىڭ بىلەن ئەمگەك كۈچى ئۈزلۈكسىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىپلا قالماستىن ، بەلكى ياللانما ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئۆزىمۇ شۇنىڭدەك پۈتكۈل كاپىتالىست ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ ئاساسىمۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىپ تۇرۇشى كېرەك بولىدۇ .

لېكىن ، بۇ ئىككى قىسىم قىممەتنىڭ يىغىندىسى تاۋارنىڭ بارلىق قىممىتىنى تەشكىل قىلمايدۇ . ئىككىسىدىن باشقا يەنە قالدۇق قىسىم — قوشۇمچە قىممەتمۇ بار . بۇ قىممەت ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تولۇقلايدىغان قىسمىغا ئوخشاش ، ئىشچىلار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا يېڭىدىن ياراتقان قىممەتتىن — قېتىپ قالغان ئەمگەكتۇر . بىراق ، ئۇنىڭ ئۈچۈن بارلىق مەھسۇلاتنى ئىگىلەپ تۇرغۇچى ، يەنى كاپىتالىستنىڭ بىر تىيىن خەجلىشى ھاجەتسىز . مۇشۇنداق بولغانلىقتىن ، ئەمەلىيەتتە كاپىتالىست بۇ قىممەتنىڭ بىر

قىسمىنى ئاجرىتىپ، باشقا شېرىكلىرىگە، مەسىلەن، يەر ئىجارىسى سۈپىتىدە يەر ئىگىسىگە بەرمىسىلا، ئۇنىڭ ھەممىسىنى كىرىم سۈپىتىدە سەرپ قىلىۋەتسە بولىدۇ، بۇ چاغدا، بۇ قىسىم قىممەت ئۈچىنچى شەخسنىڭ كىرىمىگە ئايلىنىدۇ. كاپىتالىستلارنىڭ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللىنىشىغا مانا شۇ نەرسە سەۋەب بولغان. لېكىن، مەيلى كاپىتالىستنىڭ قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشىشتىكى دەسلەپكى نىيىتى ياخشى بولسۇن، ياكى قوشۇمچە قىممەتنى كېيىن كاپىتالىست ۋە باشقىلار كىرىم سۈپىتىدە ئىشلىتىۋەتكەن بولسۇن، ھەر ئىككىسى قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزىگە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ. ئۇلار قوشۇمچە قىممەتنىڭ قېتىپ قالغان ھەقسىز ئەمگەك بولۇشىدەك پاكىتنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ مىقدارىنىمۇ ئۆزگەرتەلمەيدۇ، بۇ مىقدار پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان شارائىت تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن.

لېكىن، ئەگەر ئا. سمىت ئۆزىنىڭ قىلغانلىرىغا ئوخشاش، تاۋار قىممىتىنى كۆزەتكەندە، تاۋار قىممىتىنىڭ ئوخشاش بولمىغان قىسىملىرىنىڭ پۈتكۈل تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدىكى رولىنى مۇھاكىمە قىلغان بولسا ئىدى، ئۇ چاغدا، قىممەتنىڭ مەلۇم قىسمى كىرىملىك فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلغاندا، يەنە بىر قىسمىمۇ، قىممەتمۇ ئوخشاشلا كاپىتاللىق فۇنكسىيىسىنى ئۈزلۈكسىز ئادا قىلىدىغانلىقى ئۇنىڭغا ئايان بولاتتى، شۇڭا، ئۇنىڭ لوگىكىسى بويىچە بولغاندا، بۇ قىسىم قىممەتمۇ تاۋار قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى ياكى تاۋار قىممىتىدىن پارچىلانغان قىسمى دەپ ئاتىلىشى لازىم.

ئا. سمىت ئادەتتىكى تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى كاپىتالىستىك تاۋار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن تەڭ ئورۇنغا قويىدۇ؛ ئىشلەپچىقىرىش



ۋاستىلىرى باشتىلا «كاپىتال» ھېسابلىنىدۇ، ئەمگەك باشتىلا ياللانما ئەمگەك ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا،

«پايدىلىق ۋە ئۈنۈملۈك ئىشچىلارنىڭ سانى ھەممە يەردە ... ئۇلارنى ئىشقا ئورۇنلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان كاپىتالنىڭ مىقدارى بىلەن تاناسىپ بولىدۇ.» (مۇقەددىمە 12 - بەت)

قىسقىسى، ئەمگەك جەريانىدىكى ئوخشاش بولمىغان ئامىللار — ماددىي ئامىل ۋە ئادەم ئامىلى — باشتىلا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىگە خاس نىقاب بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ. شۇڭا، تاۋار قىممىتى توغرىسىدىكى تەھلىل بىر تەرەپتىن، بۇ قىممەتنىڭ قايسى دەرىجىدە پەقەت سەرپ قىلىنغان كاپىتالنىڭ قىممەتدىشى بولىدىغانلىقىنى؛ يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ قىممەتنىڭ قايسى دەرىجىدە «ھەقسىز» ۋە ھېچقانداق ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال قىممىتىنى تولۇقلىمايدىغان قىممەت، يەنى قوشۇمچە قىممەت بولىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرىشكە بىۋاستە ماس كېلىدۇ. مۇشۇ نۇقتىدىن ئۆزئارا سېلىشتۇرۇلىدىغان تاۋار قىممىتىنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرى بىلىپ - بىلمەي ئۇنىڭ مۇستەقىل «تەركىبىي قىسمى»غا ئايلىنىدۇ ھەمدە ئاخىرى «بارلىق قىممەتنىڭ مەنبەسى»گە ئايلىنىدۇ. يەنىمۇ ئىلگىرىلىگەن ھالدا شۇنداق خۇلاسىگە كېلىشكە بولىدۇكى، تاۋار قىممىتى ئوخشاش بولمىغان كىرىمدىن تەركىب تاپىدۇ ياكى ئوخشاش بولمىغان كىرىمگە «پارچىلىنىدۇ»، مۇشۇنداق بولغاندا، كىرىم تاۋار قىممىتىدىن تەركىب تاپماستىن، بەلكى تاۋار قىممىتى «كىرىم»دىن تەركىب تاپىدۇ. لېكىن، خۇددى تاۋار قىممىتى ياكى پۇلنىڭ كاپىتال قىممىتىلىك فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىشى تاۋار

قىممىتىنىڭ تاۋار قىممىتىلىك خاراكتېرىنى ياكى پۇلنىڭ پۇللۇق خاراكتېرىنى ئۆزگەرتمىگىنىگە ئوخشاش، تاۋار قىممىتىنىڭ كېيىن بۇ كىشىنىڭ ياكى ئۇ كىشىنىڭ كىرىمى بولۇش فۇنكسىيىسىنى ئادا قىلىشىمۇ تاۋار قىممىتىنىڭ خاراكتېرىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. ئا • سمىت تەتقىق قىلماقچى بولغان تاۋار باشتىلا تاۋار كاپىتالدۇر (ئۇ تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان كاپىتال قىممىتىنى ئۆز ئىچىگە ئېلىپلا قالماي، يەنە قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ)، دېمەك، كاپىتالىستىك ئۇسۇلدا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسىدۇر. شۇڭا، ئالدى بىلەن بۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى تەھلىل قىلىپ، ئاندىن ئۇ ئۆز ئىچىگە ئالغان قىممەتنىڭ ئېشىش جەريانى ۋە شەكىللىنىش جەريانىنى تەھلىل قىلىش كېرەك. لېكىن، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئالدىنقى شەرتى تاۋار ئوبوروتى بولغاچقا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى بايان قىلغاندا، بۇ جەريانىنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ، ئالدى بىلەن تاۋارنى تەھلىل قىلىش لازىم. ئا • سمىت بەزىدە «ئىچكى جەھەتتە» توغرا يولغا چۈشۈپ قالغان ۋاقىتلىرىدا، پەقەت تاۋارنىلا تەھلىل قىلغان يەنى تاۋار كاپىتالىنى تەھلىل قىلغان ۋاقىتتىلا قىممەت ئىشلەپچىقىرىشنى ئېتىبارغا ئالىدۇ.

## III . كېيىنكى ئىقتىسادشۇناسلار (41)

رىكاردو ئا • سمىتنىڭ نەزەرىيىسىنى ئاساسەن خەتمۇخەت

(41) مۇشۇ يەردىن باشلاپ بۇ باب ئاخىرلاشقۇچە بولغان قىسىم II قولىيازمىدىن ئېلىندى.



تەكرارلايدۇ:

«شۇنى بىلىش كېرەككى، بىر دۆلەتنىڭ بارلىق مەھسۇلاتى ئىستېمال قىلىنىدۇ، لېكىن ئۇ ئۇنىڭ قىممىتىنى يېڭىدىن تەكرار ئىشلەپچىقارغۇچىلار تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنامدۇ ياكى بۇ قىممەتنى تەكرار ئىشلەپچىقارمايدىغانلار تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنامدۇ، بۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا تەسەۋۋۇر قىلغۇسىز پەرق بار. بىز تېجەپ قېلىنغان كىرىم كاپىتالغا قوشۇلىدۇ، دېيىمىز، دېمەكچىمىزكى، كاپىتالغا قوشۇلغان كىرىمنى ئۈنۈمسىز ئىشچىلار ئىستېمال قىلماستىن، بەلكى ئۈنۈملۈك ئىشچىلار ئىستېمال قىلىدۇ.» («قائىدە» 163 - بەت)

ئەمەلىيەتتە، رىكاردو ئا • سمىتنىڭ تاۋار قىممىتى ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەت (ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە قوشۇمچە قىممەت) كە بۆلۈنىدۇ دېگەن نەزەرىيىسىنى تولۇق قوبۇل قىلغان. ئۇ سمىت بىلەن بەس - مۇنازىرە قىلىشقان مەسىلە: 1. قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسمى توغرىسىدا: رىكاردو يەر ئىجارىسىنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ زۆرۈر ئامىللىرىدىن چىقىرىۋەتكەن؛ 2. رىكاردو تاۋار باھاسىنى مۇشۇ تەركىبىي قىسىملارغا **بۆلگەن**. شۇڭا، تاۋار مىقدارىنى ئالدىنقى شەرت قىلغان. ئۇ ھەرقايسى تەركىبىي قىسىمنىڭ يىغىندىسى بەلگىلەنگەن بىر مىقدار دەپ پەرەز قىلغان ھەمدە ئۇنى چىقىش نۇقتىسى قىلغان، ئا • سمىت ئۇنىڭ ئەكسىچە، دائىم ئۆزىدە بار بولغان بىرقەدەر چوڭقۇر قاراشلىرىدىن چەتنەپ، ھەمىشە ئىشتىن كېيىن ھەرقايسى تەركىبىي قىسىملارنى قوشۇش ئارقىلىق تاۋارنىڭ قىممەت مىقدارىنى چىقارغان.

رامسېي رىكاردوغا قارشى تۇرۇپ مۇنداق دېگەن:

«رىكاردو شۇنى ئۇنتۇپ قالغانكى، بارلىق مەھسۇلات ئىش ھەققى ۋە پايدىغا ئايرىلىپلا قالماستىن، بەلكى ئۇنىڭ بىر قىسمى تۇراقلىق كاپىتالنى تولۇقلايدۇ.» («بايلىقنىڭ تەقسىم

قىلىنىشى توغرىسىدا»، 1836 - يىل ئېدىنبۇرگ نەشرى، 174 - بەت)

رامسېي دېگەن تۇراقلىق كاپىتال دەل مەن دېگەن ئۆزگەرمەس كاپىتالدۇر :

«تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلى مۇنداق: ئۇ گەرچە پىششىقلاپ ئىشلەش جەريانىدا تۇرغان تاۋارنى ياساشقا ئىشلىتىلسىمۇ، لېكىن ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداشقا ئىشلىتىلمەيدۇ.» (59 - بەت)

ئا • سمىت تاۋار قىممىتىنى ، دېمەك ، ئىجتىمائىي يىللىق مەھسۇلات قىممىتىنى ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەتكە دېمەك نوقۇل كىرىمگە بۆلگەن ، لېكىن ، ئۇ بۇ ھۆكۈمدىن چىقىرىلغان مۇقەررەر يەكۈنگە قارشى تۇردۇ : يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ھەممىسى ئىستېمال قىلىنىۋېتىلسە بولىدۇ . مۇستەقىل ئىجادىي روھقا ئىگە مۇتەپەككۇرلار مۇنداق بىمەنە يەكۈننى چىقارمايدۇ . ئۇلار بۇنداق ئىشنى ساي ۋە ماك كوللۇخلارغا قالدۇرغان .

ئەمەلىيەتتە ساي بۇ مەسىلىنى ئوڭايلا بىر تەرەپ قىلغان . بىر ئادەمگە ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال يەنە بىر ئادەمنىڭ كىرىمى ۋە ساپ مەھسۇلاتىدۇر ياكى ئىلگىرى شۇنداق بولغان ؛ ئومۇمىي مەھسۇلات ۋە ساپ مەھسۇلاتنىڭ پەرقى پەقەت سۇبيېكتىپ جەھەتتىلا ،

«شۇڭا، بارلىق مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي قىممىتى كىرىم سۈپىتىدە جەمئىيەتتە تەقسىم قىلىنىدۇ» (ساي «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا» 1817 - يىل نەشرى، 2 - توم، 64 - بەت). «ھەرقانداق مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي قىممىتى ئۇنى ئىشلەپچىقارغان يەر ئىگىلىرى، كاپىتالىستلار ۋە تىرىشچان ئەمگەكچىلەرنىڭ پايدىسى (ئىش ھەققى بۇ يەردە «تىرىشچان ئەمگەكچىلەر»نىڭ پايدىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ)نىڭ قوشۇلۇشىدىن تەركىب



تاپىدۇ. شۇڭا، ئىجتىمائىي كىرىم ئىشلەپچىقىرىلغان ئومۇمىي قىممەتكە تەڭ بولىدۇ، بەزى ئىقتىسادشۇناسلار (دېھقانچىلىق ھېرىسمەنلىرى)نىڭ قارىشىدەك، يەردىن چىققان ساپ مەھسۇلاتقا تەڭ بولمايدۇ.» (63 - بەت)

ئېيتىپ ئۆتۈش كېرەككى ، سايىنىڭ بۇ بايقىشىنى پرودونمۇ ئۆزىنىڭ قىلىۋالغان .

شتورخمۇ پرىنسىپ جەھەتتە ئا • سمىتنىڭ تەلىماتىنى قوبۇل قىلغان ، لېكىن ، سايىنىڭ بۇ تەلىماتىنى ئەمەلىيەتكە تەتبىق قىلىشى يوق تىرەپ تۇرالمايدىغانلىقىنى بايقىغان .

«ئەگەر بىر دۆلەتنىڭ كىرىمى شۇ دۆلەتنىڭ ئومۇمىي مەھسۇلاتىغا تەڭ دەپ ئېتىراپ قىلىنسا، دېمەك، ھەرقانداق كاپىتالنى (ئۆزگەرمەس كاپىتالنى) چىقىرىۋېتىش ھاجەتسىز بولسا، ئۇنداقتا، شۇنىمۇ ئېتىراپ قىلىش كېرەككى، بۇ دۆلەت يىللىق مەھسۇلاتنىڭ بارلىق قىممىتىنى ئۇنىۋمسىز ھالدا ئىستېمال قىلىپ تۈگەتسە بولىدۇ، بۇ ھال شۇ دۆلەتنىڭ كەلگۈسى كىرىمگە قىلچە زىيان يەتكۈزمەيدۇ … بىر دۆلەتنىڭ (ئۆزگەرمەس) كاپىتالىنى تەشكىل قىلغان مەھسۇلاتنى ئىستېمال قىلىشقا بولمايدۇ.» (شتورخ «مىللىي دارامەتنىڭ خاراكتېرى ھەققىدە» 1824 - يىل پارىژ نەشرى، 147 -، 150 - بەتلەر)[91]

لېكىن ، شتورخ بۇ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىنىڭ مەۋجۇتلۇقىنى ئۆزى سىمىتتىن قوبۇل قىلغان باھا توغرىسىدىكى تەھلىلگە قانداق قىلىپ مۇۋاپىقلاشتۇرغانلىقىنى بىزگە ئېيتىپ ئۆتۈشنى ئۇنتۇغان ، مۇشۇ تەھلىل بويىچە ، تاۋار قىممىتى ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەتنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ . شتورخ بۇنداق باھا تەھلىلىدىن بىمەنە نەتىجە كېلىپ چىقىدىغانلىقىنى ساي ئارقىلىقلا بىلگەن . بۇ مەسىلە توغرىسىدا ئۇ ئاخىرى مۇنداق دېگەن :

«زۆرۈر باھانى ئۇنىڭ ئەڭ ئاددىي ئاملىغا ئايرىشقا بولمايدۇ.» («سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى» 1815 - يىل پېتربۇرگ نەشرى، 2 - توم، 141 - بەت)

سىسموندى كاپىتال بىلەن كىرىمنىڭ مۇناسىۋىتىنى مەخسۇس تەتقىق قىلىپ كۆرگەن ھەمدە ئەمەلىيەتتە بۇنداق مۇناسىۋەتنىڭ ئالاھىدە يەشمىسىنى ئۆزىنىڭ «يېڭى قائىدە»سىنىڭ ئالاھىدىلىكى قىلىۋالغان. ئۇ بىر ئېغىزمۇ ئىلمىي گەپ قىلمىغان، بۇ مەسىلىنى ھەل قىلىشقا ھېچقانداق ھەسسە قوشمىغان.

بارتون رامسېي ۋە شېربيولي[92] مەسىلىنى چۈشىنىشتە سىمنىتىن ھالقىپ كېتىشكە ئۇرۇنغان. لېكىن ئۇلار مەغلۇپ بولغان، چۈنكى ئۇلار ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى پەرقتىن ئېنىق ئايرىۋەتمەي، مەسىلىنى بىر تەرەپلىمە ھالدا ئوتتۇرىغا قويۇپ قويغان.

يوھان ستيوئارت، مىللمۇ ئادەتلىنىپ قالغان چوڭچىلىقى بىلەن ئا• سمىتنىڭ ئۆز ۋارىسچىلىرىغا قالدۇرغان نەزەرىيىسىنى تەكرارلىغان.

خۇلاسە: سمىتنىڭ قالايمىقان چۈشەنچىسى تا بۈگۈنگە قەدەر داۋاملىشىپ، ئۇنىڭ دوگمىسى سىياسىي ئىقتىسادتا ئەنئەنىۋى ئەقىدە بولۇپ قالدى.



# 20 - باب
# ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش

## I . مەسىلىنىڭ ئوتتۇرىغا قويۇلۇشى

ئەگەر[42] ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ، يەنى ئومۇمىي كاپىتالنىڭ — ھەرقايسى ئايرىم كاپىتال ئۇنىڭ تەركىبىي قىسمىلا بولىدۇ، بۇ قىسىملارنىڭ ھەرىكىتى ھەم ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ ئايرىم ھەرىكىتى، ھەم ئومۇمىي كاپىتال ھەرىكىتىنىڭ زۆرۈر ھالقىسى بولىدۇ — بىر يىلدا ئوينىغان رولىنىڭ نەتىجىسىنى، ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، جەمئىيەت بىر يىل ئىچىدە يەتكۈزۈپ بەرگەن تاۋار مەھسۇلاتىنى تەكشۈرىدىغان بولساق، ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانىنىڭ قانداق داۋام قىلىدىغانلىقىنى، بۇ جەرياننىڭ ئايرىم كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانىدىن پەرقلىنىدىغان ۋە ئۇنىڭغا ئوخشىشىپ كېتىدىغان قانداق خۇسۇسىيەتلەرگە ئىگە ئىكەنلىكىنى ئېنىق كۆرۈۋالالايمىز. يىللىق مەھسۇلات ھەم ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ كاپىتالنى قاپلايدىغان قىسمىنى يەنى ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ھەم ئىستېمال فوندىغا كىرىدىغان، ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار تەرىپىدىن

(42) بۇ ئابزاس II ئورىگىنالدىن ئېلىندى.

ئىستېمال قىلىنىدىغان قىسمىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، دېمەك، ھەم ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىنى ھەم شەخسىي ئىستېمالنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنداق ئىستېمال كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن ئىشچىلار سىنىپىنى تەكرار يېتىشتۈرۈش (ساقلاپ قېلىش) نەتىجىسىدە، ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ كاپىتالىستىك خاراكتېرىنى تەكرار ھاسىل قىلىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

روشەنكى، بىز ئوبوروتنىڭ

$$W' — \begin{cases} G — W \cdots P \cdots W' \\ g — w \end{cases}$$

شەكلىنى تەھلىل قىلىشىمىز كېرەك، بۇنىڭدا ئىستېمالنىڭ رول ئوينىشى تۇرغان گەپ؛ چۈنكى ھەرىكەتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان $W' = W + w$، يەنى تاۋار كاپىتال ھەم ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنىمۇ ھەم قوشۇمچە قىممەتنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ ھەرىكىتى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىنىمۇ، شەخسىي ئىستېمالنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، $G — W \cdots P \cdots W' — G'$ ئايلانمىسى بىلەن $P \cdots W' — G' — W \cdots P$ ئايلانمىسىدا **كاپىتالنىڭ** ھەرىكىتى باش نۇقتا ۋە ئاخىرقى نۇقتا بولىدۇ: بۇ ھەرىكەت ئەلۋەتتە ئىستېمالنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، چۈنكى تاۋار، يەنى مەھسۇلات سېتىلىشى كېرەك. بىراق، تاۋار سېتىلغانىكەن، ئۇنىڭ كېيىنچە نېمىگە ئايلىنىشى ئايرىم كاپىتالنىڭ ھەرىكىتى ئۈچۈن مۇناسىۋەتسىز. بۇنىڭ ئەكسىچە، $W' \cdots W'$ ھەرىكىتىدە ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىنى ئومۇمىي مەھسۇلات بولغان $W'$ نىڭ ھەربىر قىممەت بۆلىكىنىڭ نېمىگە ئايلىنىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈش يولى بىلەنلا بىلگىلى بولىدۇ. بۇ يەردە ئومۇمىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ھەم كاپىتال



ئۆزىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىش جەريانىنى، ھەم ئۆزىنىڭ ئوبوروتىنى ۋاستە قىلغان ئىستېمال جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئالدىمىزدىكى مەقسەتنى كۆزدە تۇتقاندا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى $W'$ نىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ قىممەت جەھەتتىن ۋە ماددىي جەھەتتىن قاپلىنىش نۇقتىسىدىن تەكشۈرۈشىمىز كېرەك. ئايرىم كاپىتالنىڭ مەھسۇلات قىممىتىنى تەھلىل قىلغىنىمىزدا، ئەمدى ئايرىم كاپىتالىست ئۆزىنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنى سېتىش يولى بىلەن ئاۋۋال ئۆز كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ، ئۇنىڭدىن كېيىن تاۋار بازىرىدىن تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىنى تەكرار سېتىۋېلىپ قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرىدۇ، دېگەن **پەرەز** بىلەن قانائەتلىنىپ قالالمايمىز. بۇ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرى ماددىي نەرسە بولغانىكەن، ئۇلار ئۆزى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان ۋە قاپلىنىدىغان ئايرىم تەييار مەھسۇلاتقا ئوخشاشلا ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ. ئىككىنچى تەرەپتىن، ئىجتىمائىي تاۋار مەھسۇلاتنىڭ ئىشچىلار ئىش ھەققى ئارقىلىق، كاپىتالىستلار قوشۇمچە قىممەت ئارقىلىق ئىستېمال قىلىدىغان قىسمىنىڭ ھەرىكىتى ئومۇمىي مەھسۇلات ھەرىكىتىنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان ھالقىسى بولۇش بىلەنلا قالماستىن، بەلكى ھەرقايسى ئايرىم كاپىتال ھەرىكىتى بىلەن كىرىشىپ كەتكەن بولىدۇ. شۇڭا، بۇ جەرياننى يۈز بېرىدۇ دېگەن پەرەز بىلەنلا چۈشەندۈرگىلى بولمايدۇ.

ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنىپ كەتكەن **كاپىتال**، ئۆز قىممىتىدىن ئالغاندا، يىللىق مەھسۇلات بىلەن قانداق قاپلىنىدۇ؟ بۇنداق قاپلىنىش ھەرىكىتى كاپىتالىستلارنىڭ قوشۇمچە قىممەتنى

ۋە ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققىنى ئىستېمال قىلىشى بىلەن قانداق كىرىشىپ كېتىدۇ؟ ئالدىمىزدا تۇغرىدىن - توغرا تۇرۇۋاتقان مەسىلە ئەنە شۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئالدى بىلەن ئەسلىي كۆلەمدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەتقىق قىلىشىمىزغا توغرا كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن، مەھسۇلات ئۆز قىممىتى بويىچە ئالماشتۇرۇلىدۇ، دەپلا ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسىملىرىدىمۇ ھېچقانداق قىممەت ئىنقىلابى بولمىغان، دەپمۇ پەرەز قىلىشىمىزغىمۇ توغرا كېلىدۇ. ئەگەر باھا قىممەتتىن چەتنەپ كەتسە، بۇ ھال ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ھەرىكىتىگە ھېچقانداق تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ. گەرچە ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ بۇ چاغدا ئۈلۈشكەن قىممىتى ئۆزلىرى ئالدىن تۆلىگىنى بىلەن، ئۇلارنىڭ ھەربىرى ئايرىم ئىشلەپچىقارغان قوشۇمچە قىممەت مىقدارى بىلەن ئۇيغۇن تاناسىپ بولمىسىمۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ ئالماشتۇرغىنى ئوخشاش بىر مەھسۇلات مىقدارى. قىممەت ئىنقىلابىغا كەلسەك، ئۇ ئومۇمىيۈزلۈك ۋە تەكشى يۈز بەرسە، بارلىق يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممەت تەركىبى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ. ھالبۇكى، قىسمەن ۋە تەكشىسىزلىك يۈز بەرسە، كاشىلىغا ئايلىنىدۇ. **بىرىنچىدىن،** بۇنداق كاشىلا ئۆزگەرمەس قىممەت نىسبىتىدە يۈز بەرگەن **چەتنەش** دەپ قارالغاندىلا، ئاندىن كاشىلا دەپ قارىلىدۇ؛ **ئىككىنچىدىن،** يىللىق مەھسۇلات قىممىتىنىڭ بىر قىسمى ئۆزگەرمەس كاپىتالنى، يەنە بىر قىسمى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى قاپلايدۇ دېيىلىدىغان قانۇنىيەت ئىسپاتلانغان ھامان، قىممەت ئىنقىلابى مەيلى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىدە يۈز بەرسۇن ياكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىدە يۈز بەرسۇن، بۇ قانۇنىيەتنى ئوخشاشلا ئۆزگەرتەلمەيدۇ. پەقەت بۇنداق ياكى ئۇنداق



فۇنكسىيىنى ئۆتەۋاتقان قىممەت قىسىملىرىنىڭ نىسپىي مىقدارىنىلا ئۆزگەرتەلەيدۇ، چۈنكى ئەسلىي قىممەتنىڭ ئورنىنى باشقا بىر قىممەت ئېلىپ بولغان بولىدۇ.

كاپىتال قىممىتىنىڭ ھاسىل بولۇشىنى ۋە كاپىتالنىڭ مەھسۇلات قىممىتىنى ئايرىم كاپىتال نۇقتىسىدىن تەكشۈرگەن ۋاقتىمىزدا، تاۋار مەھسۇلاتنىڭ ناتورال شەكلىنىڭ تەھلىلىمىز بىلەن زادىلا ئالاقىسى بولمايدۇ، مەسىلەن، مەيلى ئۇ ماشىنا، دان بولسۇن ياكى ئەينەك بولسۇن، بەرىبىر. بىز ئۇلارنى ھەرقاچان مىسال ئۈچۈنلا ئالىمىز، ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ ھەرقانداقى مىسالغا ئېلىنىۋېرىشى مۇمكىن. بىزنىڭ تەكشۈرۈشىمىزگە تېگىشلىك بولغىنى بىۋاسىتە ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزى. بۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ھەرقانداق جايدا ئايرىم كاپىتال جەريانى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ. كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىغا كەلگەندە، كاپىتال قىممىتىنىڭ نامايەندىسى بولغان قىسمەن تاۋار مەھسۇلات ئوبوروت دائىرىسىدە قايتىدىن ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىلىغا ئايلىنىشىغا، جۈملىدىن، قايتىدىن ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىگە ئايلىنىشىغا ئىمكانىيەت تاپالايدۇ دەپ پەرەز قىلساقلا بولىدۇ. شۇنىڭدەك، ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار بازاردىن ئۆزىنىڭ ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممىتىگە سېتىۋالىدىغان تاۋارلارنى تاپالايدۇ، دەپ پەرەز قىلساقلا بولىدۇ. لېكىن، ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتالنى ۋە ئۇنىڭ مەھسۇلات قىممىتىنى تەكشۈرگەن ۋاقتىمىزدا، بۇنداق شەكىل جەھەتتىنلا چۈشەندۈرۈش كۇپايە قىلمايدۇ. مەھسۇلات قىممىتىنىڭ بىر قىسمىنىڭ قايتىدىن كاپىتالغا ئايلىنىشى، يەنە بىر قىسمىنىڭ كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن ئىشچىلار سىنىپىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا كىرىشى ئومۇمىي كاپىتال ئۆتكەن

فۇنكسىيىسىنىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدە ئىپادىلەنگەن مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆزىدە ھەرىكەت پەيدا قىلىدۇ. بۇ ھەرىكەت يالغۇز قىممەت جەھەتتىكىلا ئەمەس، ماددىي جەھەتتىكىمۇ قاپلىنىش بولىدۇ، شۇڭا ئۇ ھەم ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ قىممەت تەركىبلىرى ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەتنىڭ چەكلىمىسىگە، ھەم ئۇلارنىڭ ئىستېمال قىممىتى بىلەن ماددىي شەكىللىرىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ.

[43]بىر تەرەپتىن، كاپىتالىستىك بازىستا بىرەر جۇغلانما ياكى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بولمايدىغانلىقى غەلىتە پەرەز بولىدىغان، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش شارائىتى تۈرلۈك يىللاردا مۇتلەق ئۆزگەرمەي قالمايدىغان بولسا (ئۇلار ئۆزگەرمەيدۇ دەپ پەرەز قىلىنىدۇ)، ئۇ ھالدا كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئاستراكسىيىدىنلا ئىبارەت بولىدۇ. بۇنىڭ ئاساسى مۇنداق: مەلۇم قىممەتتىكى ئىجتىمائىي كاپىتال تاۋار شەكىللىرىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆزگىرىپ تۇرۇش ئېھتىمالىغا قارىماي، بۇلتۇر قانچىلىك تاۋار قىممىتىنى يارىتىپ، قانچىلىك ئېھتىياجنى قاندۇرغان بولسا، بۇ يىلمۇ شۇنچىلىك تاۋار قىممىتىنى يارىتىپ، شۇنچىلىك ئېھتىياجنى قاندۇرىدۇ. بىراق، جۇغلانما بولغانلىكى يەردە، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ھامان جۇغلانمىنىڭ بىر قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ. شۇنداق ئىكەن، ئۇنى ئۆز ھالى بويىچە تەكشۈرۈشكە بولىدۇكى، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جۇغلانمىنىڭ رېئال ئامىلىدۇر. يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى كېمەيسىمۇ، لېكىن ئىستېمال قىممىتىنىڭ مىقدارى

(43) بۇ ئابزاس VIII ئورىگىنالدىن ئېلىندى.



ئۆزگەرمەيدۇ؛ يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئۆزگەرمىسىمۇ، لېكىن ئىستېمال قىممىتىنىڭ مىقدارى كېمىيىدۇ؛ قىممەت مىقدارى بىلەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىستېمال قىممەت مىقدارىمۇ ئوخشاشلا كېمىيىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسىدە ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ياكى ئىلگىرىكىگە قارىغاندا تېخىمۇ پايدىلىق شارائىتتا، ياكى تېخىمۇ جاپالىق شارائىتتا ئېلىپ بېرىلىدۇ. كېيىنكى شارائىتتا ئېلىپ بېرىلغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ نەتىجىسى مۇكەممەل بولمىغان — ئەيىبى بولغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولۇشى مۇمكىن. بۇلارنىڭ ھەممىسى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوخشاش بولمىغان ئامىللىرىنىڭ مىقدارىغىلا چېتىلىدۇ، لېكىن بۇ ئامىللارنىڭ كاپىتالنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان ياكى كىرىمنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان ئومۇمىي جەرياندا ئوينايدىغان رولىغا چېتىلمايدۇ.

## II . ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىككى تۈركۈمى[44]

ئىجتىمائىي ئومۇمىي مەھسۇلات، جۈملىدىن ئىجتىمائىي ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش ئىككى چوڭ تۈركۈمگە بۆلۈنىدۇ:

I . **ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى:** ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغا كىرىشى زۆرۈر بولغان ياكى ھېچ بولمىغاندا ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغا كىرەلەيدىغان تاۋارلار.

II . **ئىستېمال ۋاستىلىرى:** كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن

(44) ئاساسلىقى II ئورىگىنالدىن ئېلىندى. فورمۇلا VIII ئورىگىنالدىن ئېلىندى.

ئىشچىلار سىنىپىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا كىرىدىغان تاۋارلار .

بۇ ئىككى تۈركۈمنىڭ ھەربىرىدىكى تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ يىغىندىسى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئۆز ئالدىغا چوڭ بىر تارمىقىنى : بىرى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنى ، يەنە بىرى ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنى تەشكىل قىلىدۇ . بۇ ئىككى ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىنىڭ ھەربىرىدە سەرپ قىلىنىدىغان ھەممە كاپىتال ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئالاھىدە بىر چوڭ تۈركۈمىنى تەشكىل قىلىدۇ .

ھەربىر تۈركۈمدىكى كاپىتال ئىككى تەركىبىي قىسىمغا بۆلۈنىدۇ :

1 . **ئۆزگىرىشچان كاپىتال** . **قىممەت** جەھەتتىن قارىغاندا ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال شۇ ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا پايدىلىنىدىغان ئىجتىمائىي ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىگە ، يەنى شۇ ئىجتىمائىي ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن بېرىلىدىغان ئومۇمىي ئىش ھەققى مىقدارىغا باراۋەر بولىدۇ . ماددىي جەھەتتىن قارىغاندا ، بۇ كاپىتال پائالىيەتچان ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىدىن ، يەنى شۇ كاپىتالنىڭ قىممىتى ھەرىكەتكە كەلتۈرىدىغان جانلىق ئەمگەكتىن ھاسىل بولىدۇ .

2 . **ئۆزگەرمەس كاپىتال** ، يەنى شۇ ئىشلەپچىقىرىش تارمىقى ئىشلەپچىقىرىشتا پايدىلىنىدىغان بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى . بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئۆزى يەنە ماشىنا ، سايمان ، قۇرۇلما ، ئۇلاغ ۋە باشقىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان **تۇراقلىق** كاپىتالغا ، ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرىنى ، مەسىلەن خام ئەشيا ، قوشۇمچە ماتېرىيال ، يېرىم تەييار مەھسۇلات ۋە باشقىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان **تۇراقسىز** ئۆزگەرمەس كاپىتالغا بۆلۈنىدۇ .



بۇ ئىككى تۈركۈمنىڭ ھەربىرى شۇ كاپىتاللارنىڭ ياردىمى بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنغان ، ئۆز قىممىتىدىن ئېيتقاندا مەھسۇلاتقىلا ئۆتكەن ئۆزگەرمەس كاپىتال $c$ نىڭ قىممەت نامايەندىسى بولغان قىسمىغا ۋە يىللىق ئومۇمىي ئەمگەك قوشۇلغان قىممەت قىسمىغا بۆلۈنىدۇ . كېيىنكىسى يەنە ئۆزگىرىشچان ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنى قاپلىغۇچى قىسىم $v$ بىلەن شۇ ئۆزگىرىشچان ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭ سىرتىدا قوشۇمچە قىممەت $m$ نى ھاسىل قىلغۇچى قىسمىغا بۆلۈنىدۇ . دېمەك ، ھەربىر تۈركۈمدىكى يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ۋە ھەربىر ئايرىم تاۋارنىڭ قىممىتى ئوخشاشلا $c + v + m$ غا بۆلۈنىدۇ .

قىممەتنىڭ ئىشلەپچىقىرىشتا **ئىستېمال قىلىنغان** ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ئىپادىلىگۈچى قىسمى $c$ **ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنىۋاتقان** ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتىگە ماس كەلمەيدۇ . دۇرۇس ، ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى پۈتۈنلەي ئىستېمال قىلىنىدۇ ، شۇڭا ئۇلارنىڭ قىممىتى پۈتۈنلەي مەھسۇلاتقا ئۆتۈپ كېتىدۇ . ئەمما ئىستېمال قىلىنىۋاتقان **تۇراقلىق** كاپىتالنىڭ بىر قىسمىلا تولۇق ئىستېمال قىلىنغاچقا ، شۇ قىسمىنىڭ قىممىتىلا مەھسۇلاتقا ئۆتىدۇ . تۇراقلىق كاپىتال ، يەنى ماشىنا ، قۇرۇلما ۋە باشقىلارنىڭ قالغان قىسمى داۋاملىق ساقلىنىپ قالىدۇ ھەمدە ئۆز قىممىتىنىڭ يىلمۇيىل خوراپ ، كېمىيىپ بېرىشىغا قارىماي ، بۇرۇنقىدەكلا فۇنكسىيە ئۆتەۋېرىدۇ ، مەھسۇلات قىممىتىنى تەكشۈرگەن ۋاقتىمىزدا ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان بۇ قىسمى بىز ئۈچۈن مەۋجۇت ئەمەس . ئۇ يېڭىدىن ھاسىل بولغان شۇ تاۋار قىممىتىدىن مۇستەقىل ھالدا شۇ تاۋار قىممىتى بىلەن بىللە ئۇمۇر سۈرىدىغان بىر قىسىم كاپىتال

قىممىتىدۇر. بۇ نۇقتىغا ئايرىم كاپىتالنىڭ مەھسۇلات قىممىتىنى تەكشۈرگىنىمىزدە چۈشەندۈرۈش بەردۇق (1 - كىتاب 6 - باب 192 - بەت[93]). لېكىن بىز ھازىر ئۇ يەردە ئىشلىتىلگەن تەكشۈرۈش ئۇسۇلىدىن ۋاقىتىنچە چەتنەپ تۇرۇشىمىز شەرت. ئايرىم كاپىتالنىڭ مەھسۇلات قىممىتىنى تەكشۈرگىنىمىزدە، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خوراش ئارقىسىدا يوقاتقان قىممىتى خوراش مەزگىلىدە ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار مەھسۇلاتقا ئۆتۈپ كېتىدۇ، مەزكۇر تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىرەر قىسمى شۇ جەرياندا قىممەتنىڭ مەھسۇلاتقا ئۆتۈشى مۇناسىۋىتى بىلەن ماددىي جەھەتتىن قاپلانسۇن - قاپلانمىسۇن بەرىبىر شۇنداق بولىدۇ، دېگەنىدۇق. ئۇنىڭ ئەكسىچە، بۇ يەردە، ئىجتىمائىي ئومۇمىي مەھسۇلاتنى ۋە ئۇنىڭ قىممىتىنى تەكشۈرۈۋاتقىنىمىزدا، تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنىڭ شۇ يىلى خوراش ئارقىسىدا يىللىق مەھسۇلاتقا ئۆتۈپ كەتكەن قىسمىنى بىر چەتكە قايرىپ قويۇشقا، ھېچ بولمىغاندا ۋاقىتىنچە بولسىمۇ بىر چەتكە قايرىپ قويۇشقا مەجبۇر بولىمىز. چۈنكى، بۇ تۇراقلىق كاپىتال شۇ يىلىنىڭ ئۆزىدە ماددىي جەھەتتىن قاپلانمايدۇ. بۇ ھەقتە مۇشۇ بابنىڭ ئاخىرقى پاراگرافىدا مەخسۇس توختىلىمىز.

---

ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەتقىق قىلغىنىمىزدا تۆۋەندىكى فورمۇلىنى ئاساس قىلىمىز، بۇ فورمۇلىدا C ئۆزگەرمەس كاپىتالغا، v ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا، m قوشۇمچە قىممەتكە تەڭ دېسەك ھەممىدە پەرەز قىلىنغان قىممەتنىڭ كۆپىيىش نىسبىتى $\frac{m}{v} = 100\%$ بولىدۇ. رەقەملەر نەچچە



مىليون ماركنى، نەچچە مىليون فرانكنى ياكى نەچچە مىليون فوند ستېرلىڭنى بىلدۈرۈشى مۇمكىن.

I . ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى:

كاپىتال ………………… $4000c + 1000v = 5000$

تاۋار مەھسۇلات …… $4000c + 1000v + 1000m = 6000$

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ.

II . ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى:

كاپىتال ………………… $2000c + 500v = 2500$

تاۋار مەھسۇلات …… $2000c + 500v + 500m = 3000$

ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ.

بۇلارنى جەملىسەك، پۈتۈن يىللىق ئومۇمىي تاۋار مەھسۇلات مۇنداق بولىدۇ:

ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى I. $4000c + 1000v + 1000m = 6000$

ئىستېمال ۋاستىلىرى II. $2000c + 500v + 500m = 3000$

ئومۇمىي قىممەت 9000 غا تەڭ بولىدۇ، پەرەز بويىچە بۇنىڭغا ماددىي شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان تۇراقلىق كاپىتال كىرمەيدۇ.

ئەمدى بىز ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا بولىدىغان (بۇنىڭدا قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەممىسى ئۇنۇمسىز ئىستېمال قىلىنىدۇ) ھەر خىل زۆرۈر ئالماشتۇرۇشلارنى تەتقىق قىلىدىغان ۋە ئالماشتۇرۇشنىڭ ۋاسىتىسى بولغان پۇل ئوبوروتىنى تەكشۈرمەي قويۇپ تۇرىدىغان بولساق، ئۇ چاغدا بىزگە ھە دېگەندىلا ئۈچ چوڭ مۇھىم نۇقتا مەلۇم بولىدۇ:

1 . II تۈركۈمدىكى ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى 500v بىلەن كاپىتالىستنىڭ قوشۇمچە قىممىتى 500m ئىستېمال ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلىنىشى كېرەك. ئەمما ئۇلارنىڭ قىممىتى 1000 غا تەڭ

ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىچىدە ساقلىنىدۇ، بۇ ئىستېمال ۋاستىلىرى Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئىلكىدە بولۇپ، ئالدىن تۆلەنگەن 500v نىڭ ئورنىنى تولدۇرىدۇ ۋە 500m نىڭ نامايەندىسى بولىدۇ. دېمەك، Ⅱ تۈركۈمدىكى ئىش ھەققى بىلەن قوشۇمچە قىممەت شۇ كاتېگورىيە دائىرىسىدە شۇ تۈركۈم مەھسۇلاتلار بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن 1000 = Ⅱ (500v + 500m) ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە ئومۇمىي مەھسۇلاتتىن چىقىپ كېتىدۇ.

2 . Ⅰ تۈركۈمدىكى 1000v + 1000m مۇ ئىستېمال ۋاستىلىرى، يەنى Ⅱ تۈركۈمدىكى مەھسۇلاتلار ئۈچۈن سەرپ قىلىنىشى كېرەك. دېمەك، ئۇلار Ⅱ تۈركۈمدىكى مەھسۇلاتنىڭ قالغان قىسمى بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ مىقدار جەھەتتىن ئۆزلىرىگە تەڭ كېلىدىغان 2000c قىسمى بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشى شەرت. بۇ مۇناسىۋەت بىلەن، Ⅱ تۈركۈم شۇ مىقداردىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە، Ⅰ تۈركۈمدىكى 1000v + 1000m قىممىتىنى ئۆزىدە گەۋدىلەندۈرگەن مەھسۇلاتقا ئىگە بولىدۇ. شۇنداق قىلىپ Ⅱ c 2000 بىلەن (1000v + 1000m) Ⅰ ھېسابتىن چىقىپ كېتىدۇ.

3 . يەنە Ⅰ c 4000 قالىدۇ. ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان بولۇپ، Ⅰ تۈركۈمدە ئىستېمال قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلاش ئۈچۈن شۇ تۈركۈمدىلا سەرپ قىلىنىدۇ، دېمەك، Ⅱ (500v + 500m) نىڭ خۇددى Ⅱ تۈركۈمدىكى ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى ياكى Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ھەل قىلىنغىنىغا ئوخشاش، بۇمۇ Ⅰ تۈركۈمدىكى



كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش يولى بىلەن ھەل قىلىنىدۇ.

ۋاقىتىنچە مۇشۇ يەرگىچە سۆزلەپ تۇرىمىز، بۇلار پەقەت كېيىنكى بايانىمىزنى تېخىمۇ ياخشى چۈشىنىش ئۈچۈنلا سۆزلەندى.

## Ⅲ . ئىككى تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش: Ⅰ (v + m) بىلەن Ⅱ c نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى[45]

بىز گەپنى ئىككى تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى چوڭ ئالماشتۇرۇشتىن باشلايمىز. Ⅰ (1000v + 1000m) — ئۆز ئىشلەپچىقارغۇچىلىرىنىڭ قولىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان بۇ قىممەت Ⅱ c 2000 بىلەن، يەنى ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان قىممەت بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ. Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپى مۇشۇ ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالى 2000 = نى ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ، بۇ شەكىلدە ئۆزگەرمەس كاپىتال يېڭىۋاشتىن ئەمگەك جەريانىنىڭ ئامىلى بولۇشى ھەمدە قىممەتنىڭ ئېشىشى ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىشى مۇمكىن. ئىككىنچى تەرەپتىن، Ⅰ تۈركۈمدىكى ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىدىنى (1000 Ⅰ v) بىلەن Ⅰ تۈركۈمدىكى

(45) تۆۋەندە يەنە Ⅷ ئورىگىنالدىن ئېلىندى.

كاپىتالىستلارنىڭ قوشۇمچە قىممىتى (1000 I m) شۇ ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق، ئىستېمال ۋاستىلىرىدە رېئاللىشىدۇ؛ بۇلارنىڭ ھەر ئىككىلىسى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي شەكلىدىن دارامەت سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىشقا بولىدىغان ماددىي شەكىلگە ئايلىنىدۇ.

لېكىن، بۇنداق ئۆزئارا ئالماشتۇرۇش پۇل ئوبوروتى ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ. پۇل ئوبوروتى ئالماشتۇرۇشنىڭ ۋاستىسى بولۇش بىلەن بىللە، بۇ ئالماشتۇرۇشنى چۈشىنىشنى قىيىنلاشتۇرىدۇ، شۇنداقتىمۇ پۇل ئوبوروتى ھەل قىلغۇچ دەرىجىدە مۇھىم رول ئوينايدۇ، چۈنكى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمى پۇل شەكلىدە تەكرار ئىپادىلىنىپ تۇرۇشى، يەنى پۇل شەكلىدىن ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغان پۇل كاپىتال بولۇپ ئىپادىلىنىپ تۇرۇشى شەرت. پۈتۈن جەمئىيەت مىقياسىدا تەڭ ھەرىكەت قىلىنىۋاتقان ھەممىلا ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدا، ئۆزگىرىشچان كاپىتال مەيلى I تۈركۈمگە ياكى II تۈركۈمگە تەۋە بولسۇن، چوقۇم پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلىنىشى لازىم. كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى شۇ ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئىشتىراك قىلىشتىن ئىلگىرى سېتىۋالىدۇ، ئەمما ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەققىنى پۈتۈشكەن قەرەلىدە، ئەمگەك كۈچى ئىستېمال قىممىتىنى ھاسىل قىلىش داۋامىدا ئىشلىتىلىپ بولغاندىن كېيىن بېرىدۇ. مەھسۇلات قىممىتىنىڭ پەقەت ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەققى ئۈچۈنلا چىقىم قىلىنغان پۇلنىڭ قىممەتدىشى بولغان، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنى نامايان قىلىدىغان قىسمىمۇ مەھسۇلات قىممىتىنىڭ قالغان قىسمىغا ئوخشاش، كاپىتالىستقا تەئەللۇق بولىدۇ. ئىشچى قىممەتنىڭ شۇ قىسمىدا ئۆز ئىش ھەققىنىڭ قىممەتدىشىنى كاپىتالىستقا بېرىپ بولىدۇ.



لېكىن تاۋار قايتىدىن پۇلغا ئايلانغان، يەنى تاۋار سېتىلغاندىن كېيىنلا كاپىتالىست ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى قايتىدىن پۇل كاپىتالغا ئايلاندۇرۇپ، ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن يېڭىۋاشتىن ئالدىن تۆلەيدۇ.

دېمەك، I تۈركۈمدىكى بىر پۈتۈن كاپىتالىستلار قىممەتنىڭ I تۈركۈمدىكى مەھسۇلاتلىرىدا، يەنى ئىشچىلار ئىشلەپچىقارغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدە v سۈپىتىدە ساقلىنىپ تۇرغان قىسمى ئۈچۈن ئىشچىلارغا 1000 فوند ستېرلىڭ (ئۇنىڭ **پۇل شەكلىدىكى** قىممەت ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىش ئۈچۈنلا «فوند ستېرلىڭ» دەۋاتىمەن) = 1000v بەرگەن بولىدۇ، ئىشچىلار بۇ 1000 فوند ستېرلىڭغا II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلاردىن شۇ قىممەتكە باراۋەر ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ - دە، II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ يېرىمىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ؛ II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۆز نۆۋىتىدە بۇ 1000 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلاردىن قىممىتى 1000 فوند ستېرلىڭلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ شۇنداق قىلىپ، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي شەكلىدە مەۋجۇت بولغان بىر قىسىم مەھسۇلاتى بولغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى = 1000v قايتىدىن پۇلغا ئايلىنىدۇ، مانا ئەمدى ئۇ I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا يېڭىۋاشتىن پۇل كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ، بۇ پۇل كاپىتال ئۆز نۆۋىتىدە ئەمگەك كۈچىگە، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ ئەڭ مۇھىم ئامىلىغا ئايلىنىدۇ. شۇنداق قىلىپ، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ بىر قىسىم تاۋار كاپىتالنىڭ رېئاللىشىشى ئارقىسىدا، ئۇلارنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى پۇل شەكلىدە ئۆز

قولىغا كېلىدۇ .

I تۈركۈمدىكى تاۋار كاپىتالنىڭ m قىسمىنى II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قالغان يېرىمىغا ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن كېتىدىغان پۇلغا كەلسەك، ئۇ تۈرلۈك يوللار بىلەن ئالدىن تۆلىنىشى مۇمكىن. بۇنداق ئوبوروت ئەمەلىيەتتە، ئىككى تۈركۈمدىكى ئايرىم كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدا بولىدىغان سان - ساناقسىز ئايرىم ئالدى - ساتتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، لېكىن ئاشۇ پۇلنى ھەرقانداق شارائىتتا كاپىتالىستلار چىقىرىشى كېرەك، چۈنكى، ئىشچىلار ئوبوروتقا قوشقان پۇلنىڭ مىقدارىنى ھېسابلاپ بولدۇق. يا II تۈركۈمدىكى بىر كاپىتالىست ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن بىر قاتاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان پۇل كاپىتالغا I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستتىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشى مۇمكىن؛ يا بولمىسا I تۈركۈمدىكى بىر كاپىتالىست كاپىتال سۈپىتىدە ئەمەس، شەخسىي خىراجەت سۈپىتىدە چىقىم قىلىنىدىغان پۇل فوندىغا II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستتىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشى مۇمكىن. بىرىنچى ۋە ئىككىنچى بۆلۈملەردە كۆرسىتىپ ئۆتكىنىمىزدەك ئالدىنقى شەرت شۇكى، كاپىتالىستنىڭ قولىدا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدىن باشقا ھەرقاچان يا كاپىتال سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىنىدىغان، يا دارامەت سۈپىتىدە سەرپ قىلىنىدىغان مەلۇم زاپىسى بولۇشى كېرەك. بىز پۇلنىڭ يېرىمىنى II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى قاپلاش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشقا ئالدىن تۆلىسە، قالغان يېرىمىنى I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئىستېمال ئۈچۈن چىقىم قىلىدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى (نىسبەتنىڭ قانداق بولۇشى بۇ يەردە ئالدىمىزغا قويۇلغان مەقسەت بىلەن تامامەن



ئالاقىسىز). ئۇنداقتا، II تۈركۈم 500 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەپ، I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ ۋە شۇنىڭ بىلەن (جۈملىدىن I تۈركۈمدىكى ئىشچىلاردىن كەلگەن يۇقىرىدىكى 1000 فوند ستېرلىڭ بىلەن) ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ $\frac{3}{4}$ ئۈلۈشىنى ماددىي جەھەتتىن قاپلايدۇ؛ ئاندىن I تۈركۈم بۇنىڭدىن ئېرىشكەن 500 فوند ستېرلىڭغا II تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ، شۇنداق قىلىپ I تۈركۈمدىكى تاۋار كاپىتالنىڭ m دىن ھاسىل بولغان يېرىمى w — g — w ئوبوروتىنى ئورۇنداپ بولىدۇ - دە، I تۈركۈمدىكى مەھسۇلاتنىڭ ئاشۇ قىسمى ئىستېمال فوندىدا رېئاللىشىدۇ. مۇشۇ ئىككىنچى جەريان ئارقىلىق 500 فوند ستېرلىڭمۇ پۇل كاپىتال سۈپىتىدە II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىپ، ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن تەڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئىككىنچى تەرەپتىن، I تۈركۈم ئۆزىنىڭ تاۋار كاپىتالىنىڭ ئامباردا ساقلىنىۋاتقان مەھسۇلات سۈپىتىدىكى m قىسمىنىڭ يېرىمىنىڭ سېتىلىشىنى كۆزلەپ، ئالدىنئالا 500 فوند ستېرلىڭ پۇل چىقىم قىلىدۇ - دە، II تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. II تۈركۈممۇ شۇ 500 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىپ، ئۆزىنىڭ بارلىق ئۆزگەرمەس كاپىتالى ($1000 + 500 + 500 = 2000$) نى نەرسە بىلەن قاپلىسا، I تۈركۈم ئۆزىنىڭ ھەممە قوشۇمچە قىممىتىنى ئىستېمال ۋاستىلىرىدە رېئاللاشتۇرىدۇ. يىغىپ ئېيتقاندا، قىممىتى 4000 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار 2000 فوند ستېرلىڭ پۇل ئوبوروتى ئارقىلىق ئالماشتۇرۇلىدۇ. بۇنىڭ 2000

فوند ستېرلىڭ بولۇشىغا ، بىزنىڭ مۇھاكىمىمىز بويىچە ، يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ بىرنەچچە چوڭ قىسىم سۈپىتىدە بىر يولىلا ئالماشتۇرۇلۇشى سەۋەب بولىدۇ ، خالاس . بۇ يەردە مۇنۇ بىرلا ئەھۋال مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ : II تۈركۈم ئۆزىنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىگە ئايلاندۇرۇش بىلەنلا قالمايدۇ ، بۇنىڭدىن تاشقىرى ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىش مەقسىتىدە ئوبوروتقا ئالدىن تۆلىگەن 500 فوند ستېرلىڭنىمۇ قايتۇرۇۋالىدۇ ؛ خۇددى شۇنىڭدەك ، I تۈركۈم ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالىغا ، يەنى قايتىدىن بىۋاسىتە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدىغان پۇل كاپىتالىغا يەنە بىر قېتىم پۇل شەكلىدە ئىگە بولۇش بىلەنلا قالمايدۇ ، بۇنىڭدىن تاشقىرى ئۇ ئۆز كاپىتالى ئىچىدىكى قوشۇمچە قىممەت قىسمىنىڭ سېتىلىشىنى كۆزلەپ ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشقا ئالدىن سەرپ قىلغان 500 فوند ستېرلىڭنىمۇ قايتۇرۇۋالىدۇ . لېكىن ئۇ بۇ 500 فوند ستېرلىڭنى ئاللىقاچان سەرپ قىلىۋەتكەنلىكى ئۈچۈن ئەمەس ، بەلكى ئۆز تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ يىرىمىنى ئۈستىگە ئالغان قىسمىنى كېيىن ساتىدىغانلىقى ئۈچۈن قايتۇرۇۋالىدۇ .

ھەر ئىككى ئەھۋالدا II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال مەھسۇلات شەكلىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي شەكلىگە ، يەنى كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغان بىردىنبىر شەكىلگە قايتا ئايلىنىش بىلەنلا قالمايدۇ ؛ شۇنداقلا I تۈركۈمدىكى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمى پۇل شەكلىگە ، I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قوشۇمچە قىممەت



قىسمى ئىستېمال قىلىنىدىغان شەكىلگە ، يەنى دارامەت سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىنىدىغان شەكىلگە ئايلىنىش بىلەنلا قالمايدۇ . بۇنىڭدىن تاشقىرى ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن II تۈركۈمدىكى 500 فوند ستېرلىڭ پۇل كاپىتالمۇ — ئۇ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ شۇ 500 فوند ستېرلىڭنى قاپلايدىغان (ئىستېمال ۋاستىسى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ) قىسمى سېتىلىشتىن ئىلگىرى مۇناسىپ ھالدا ئالدىن تۆلەنگەندى ، — II تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ ؛ ئاندىن قالسا ، I تۈركۈم ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئالدىن سەرپ قىلغان 500 فوند ستېرلىڭمۇ ئۇنىڭ ئۆزىگە قايتىپ كېلىدۇ . ئەگەر II تۈركۈم ئۆز تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىنىڭ سېتىلىشىنى كۆزلەپ ئالدىن تۆلىگەن پۇل ھەمدە I تۈركۈم ئۆزىنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قوشۇمچە قىممەت قىسمىنىڭ سېتىلىشىنى كۆزلەپ ئالدىن تۆلىگە پۇل ئۇلارنىڭ ئۆزىگە قايتىپ كەلگەن بولسا ، بۇنىڭغا بىرىنچى تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ II تۈركۈمنىڭ تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى ئوبوروتقا سالغىنىدىن باشقا ، ئىككىنچى تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ I تۈركۈمنىڭ تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان قوشۇمچە قىممىتىنى ئوبوروتقا سالغىنىدىن باشقا ھەر ئىككىلىسىنىڭ يەنە 500 فوند ستېرلىڭدىن پۇلنى ئوبوروتقا سالغانلىقى سەۋەب بولىدۇ ، خالاس . ناھايەت ، بۇ كاپىتالىستلار ئۆز تاۋارلىرىنىڭ قىممەتداشلىرىنى ئالماشتۇرۇش يولى بىلەن ئېلىم - بېرىملىرىنى تۈگىتىدۇ . ئۇلارنىڭ ئۆز تاۋارلىرىنىڭ قىممەت مىقدارىدىن تاشقىرى ئاشۇنداق تاۋار ئالماشتۇرۇش ۋاستىسى سۈپىتىدە ئوبوروتقا سالغان پۇلى ئۆزلىرى ئوبوروتقا سالغان پۇل مىقدارىنىڭ

نىسبىتى بويىچە ئوبوروتتىن ئۆزلىرىگە قايتىپ كېلىدۇ. ئۇلار بۇ مۇناسىۋەت بىلەن بىر ياماقمۇ ئاشۇرالمايدۇ. II تۈركۈمدە ئەسلىدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال = ئىستېمال ۋاستىلىرى 2000 + پۇل 500 بولغان بولسا، ئەمدى ئاۋۋالقىدەكلا 2000 ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن 500 پۇل بار دېگەن سۆز. خۇددى شۇنىڭدەك I تۈركۈممۇ بۇرۇنقىدەكلا قوشۇمچە قىممەت 1000 (ئىلگىرى تاۋار ۋە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان، ھازىر ئىستېمال فوندىغا ئايلانغان) بىلەن 500 پۇل بار دېگەن سۆز. —— ئومۇمىي خۇلاسە مۇنداق: سانائەت كاپىتالىستلىرى ئۆزلىرىنىڭ تاۋار ئوبوروتىنى ئىلگىرى سۈرۈش ئۈچۈن ئوبوروتقا سالغان پۇل، مەيلى تاۋارنىڭ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمىنىڭ ھېسابىغا يېزىلسۇن ياكى تاۋاردا مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ (ئۇ دارامەت سۈپىتىدە خەجلىنىۋېتىلگەندە) ھېسابىغا يېزىلسۇن، بەرىبىر كاپىتالىستلارنىڭ پۇل ئوبوروتى ئۈچۈن بەرگەن ئالدىن تۆلىگەن مىقدارى بويىچە ئۆز قولىغا قايتىپ كېلىدۇ.

I تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ يېڭىۋاشتىن پۇل شەكلىگە ئايلىنىش مەسىلىسىگە كەلسەك، شۇنداق دېيىشكە بولىدۇكى، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئىش ھەققىگە ئىشلەتكەندىن كېيىن، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئالدى بىلەن ئىشچىلار كاپىتالىستلارنى تەمىنلىگەن تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. كاپىتالىستلار ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتى سۈپىتىدە پۇل شەكلىدە ئىشچىلارغا بېرىپ بولغان بولىدۇ. بۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىدىكى پۇل شەكلى بىلەن چىقىم قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممەت



تەشكىلىي قىسمىنى ئىش ھەققىگە چىقىم قىلغان بولىدۇ. شۇڭا، ئۇلارمۇ مۇشۇ تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ ئىگىدارلىرى ھېسابلىنىدۇ. لېكىن ئۇلار ئىشلەتكەن ئۇ ئىشچىلار سىنىپى شۇ ئىشچىلار سىنىپى ئىشلەپچىقارغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ سېتىۋالغۇچىلىرى ئەمەس؛ ئۇ ئىشچىلار سىنىپى II تۈركۈم ئىشلەپچىقارغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ سېتىۋالغۇچىلىرى. دېمەك، ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىش ھەققىگە چىقىم قىلىش ئۈچۈن پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا بىۋاسىتە قايتىپ كەلمەيدۇ. بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىشچىلارنىڭ سېتىۋېلىشى ئارقىسىدا، ئىشچىلارغا كېرەكلىك بولغان شۇنداقلا ئۇلار سېتىۋالالايدىغان تاۋارلارنى ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا، يەنى II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار مۇشۇ پۇل بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالغاندىلا، پۇل مۇشۇنداق ئايلانما يول بىلەن I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ.

بۇنىڭدىن چىقىرىدىغان يەكۈن شۇكى، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا I تۈركۈمدىكى تاۋار كاپىتالنىڭ $v+m$ قىممەت مىقدارى (يەنى I تۈركۈمدىكى ئومۇمىي تاۋار مەھسۇلاتنىڭ شۇنىڭغا مۇناسىپ نىسبەتتىكى قىسمى) ئۆزگەرمەس كاپىتال $\mathrm{II}c$ گە، يەنى II تۈركۈمدىكى ئومۇمىي تاۋار مەھسۇلاتتىن شۇنىڭغا مۇناسىپ ئاجرىتىلغان قىسمىغا باراۋەر بولۇشى شەرت ياكى $\mathrm{I}(v+m)=\mathrm{II}c$ بولۇشى كېرەك.

## IV . II تۈركۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ئالماشتۇرۇش . زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى ۋە زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى

II تۈركۈمدىكى تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتى ئىچىدىكى $v + m$ دىن ئىبارەت بۇ تەركىبىي قىسمىنى يەنىمۇ تەتقىق قىلىپ ئۆتىمىز . بۇ تەركىبىي قىسمىنى تەكشۈرۈپ ئۆتۈش بۇ يەردە تەتقىق قىلىدىغان ئەڭ مۇھىم مەسىلىمىز بىلەن مۇناسىۋەتسىز . بىز ھەربىر كاپىتالىستىك تاۋار مەھسۇلات قىممىتىنىڭ $c + v + m$ غا بۆلۈنۈشىنى تەتقىق قىلىمىز ، بۇنداق بۆلۈنۈش ئوخشاش بولمىغان ئىپادىلەش شەكلىنى ۋاستە قىلسىمۇ ، ھەرقانداق ئەھۋالدا پۈتۈن يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىگە ئوخشاشلا تەتبىقلىنىدۇ . بۇ مەسىلە بىر تەرەپتىن ، I $(v + m)$ بىلەن II c نى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ھەل بولسا ، يەنە بىر تەرەپتىن ، I تۈركۈمدىكى يىللىق تاۋار مەھسۇلاتى ئىچىدىكى I c نىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىنى كېيىنچە تەتقىق قىلىش ئارقىلىق ھەل قىلىنىدۇ . II $(v + m)$ ئىستېمال بۇيۇملىرىنىڭ ماددىي شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغانلىقى ، II تۈركۈمدىكى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىش ھەققىگە چىقىم قىلىنىش ئۈچۈن ئىشچىلارغا ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ، ئومۇمەن ئېيتقاندا ئىشچىلار ئىستېمال ۋاستىلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىدىغانلىقى ، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئالدىنقى شەرتى ئاستىدا ، تاۋار قىممىتىنىڭ m قىسمى ئەمەلىيەتتە كىرىم سۈپىتىدە ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئىشلىتىلىدىغانلىقى ئۈچۈن ، روشەنكى ، II تۈركۈمدىكى ئىشچىلار II تۈركۈمدىكى



كاپىتالىستلاردىن ئالغان ئىش ھەققىنى سەرپ قىلىپ ، ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات ئىچىدىكى ئىش ھەققى شەكلىدە ئېرىشىدىغان پۇل قىممىتىنىڭ مىقدارىغا باراۋەر قىسمىنى سېتىۋالىدۇ . شۇنىڭ بىلەن ، II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىش ھەققى سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىگەن پۇل كاپىتالنى قايتىدىن پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ ؛ بۇ بەئەينى ئۇلار ئىشچىلارغا بىر قىممەت بەلگىسىنىلا بەرگەنگە ئوخشايدۇ . ئىشچىلار ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان ، ئەمما كاپىتالىستلارغا تەئەللۇق بولغان تاۋار مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى سېتىۋېلىپ ، بۇ قىممەت بەلگىسىنى رېئاللاشتۇرغان ھامان ، بۇ قىممەت بەلگىسى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ ، ھالبۇكى ، بۇنداق قىممەت بەلگىسى بۇ يەردە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىپلا قالماستىن ، بەلكى ئالتۇن ياكى كۈمۈشتە ئىپادىلەنگەن قىممەتكە ئىگە بولىدۇ . پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىشچىلار سىنىپى سېتىۋالغۇچى ، كاپىتالىستلار سىنىپى ساتقۇچى سۈپىتىدە نامايان بولغان جەرياندا قايتىپ كېلىدۇ ، بۇنداق قايتىپ كېلىشنى كېيىنچە تېخىمۇ تەپسىلىي تەتقىق قىلىمىز . بۇ يەردە يەنە بىر نۇقتىنى تەكشۈرىمىز ، بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قانداق قىلىپ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىدىغانلىقىغا چېتىلىدۇ ، بۇنى چۈشەندۈرۈپ ئۆتۈش زۆرۈر .

يىللىق تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ II تۈركۈمى سانائەتنىڭ تۈرلۈك - تۈرلۈك تارماقلىرىدىن تەركىب تاپقان ، لېكىن ئۇلارنى مەھسۇلاتىغا قاراپ ئىككى چوڭ بۆلۈنمىگە ئايرىش مۇمكىن .

(a) ئىستېمال ۋاستىلىرى . بۇلار ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىستېمالىغا كىرىدۇ . شۇنداقتىمۇ بۇلار زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى بولغاچقا ، سۈپەت ۋە قىممەت جەھەتتە كۆپ ھاللاردا

ئىشچىلارنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن پەرق قىلىشىغا قارىماي، كاپىتالىستلارنىڭ ئىستېمالىنىڭمۇ بىر قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ. بۇ يەردە تەتقىق قىلىش نۇقتىسىدىن مۇشۇ پۈتۈن بۆلۈمنى زۆرۈر ئىستېمال ۋاستىلىرى دېيىلىدىغان تۈرگە يىغىنچاقلىسا بولىدۇ. كۆك تاماكىغا ئوخشاش بىرىنچى تۈردىكى مەھسۇلاتقا كەلسەك، فىزىئولوگىيە نۇقتىسىدىن ئۇنىڭ زۆرۈر ئىستېمال ۋاستىلىرى قاتارىغا كىرىش - كىرمەسلىكىگە قاراش بۇ يەردە توختالغىنىمىز بىلەن تامامەن مۇناسىۋەتسىز، ئۇنى ئادەت بويىچە زۆرۈر ئىستېمال ۋاستىلىرى دەپ قارىساقلا بولىدى.

(b) **زىبۇزىننەت** ئىستېمال ۋاستىلىرى. بۇلار پەقەت كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ ئىستېمالىغا كىرىدۇ، شۇڭا ئۇ سەرپ قىلىنىدىغان، ئەمما ھەرگىز ئىشچىلارنىڭ قولىغا تەگمەيدىغان قوشۇمچە قىممەت بىلەنلا ئالماشتۇرۇلىدۇ. ئالدىنقى تۈرنى مىسالغا ئالساق، روشەنكى، بۇ تۈرگە تەئەللۇق خىلمۇخىل تاۋارلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال II تۈركۈمدىكى ئاشۇ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچى كاپىتالىستلار سىنىپى (يەنى II a غا تەۋە كاپىتالىستلار)نىڭ قولىغا پۇل شەكلىدە بىۋاستە قايتىپ كېلىدۇ. ئۇلار زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى ئۈچۈن چىقىم قىلىنغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مىقدارىغا قاراپ ئۆز ئىشچىلىرىغا سېتىپ بېرىدۇ. ئالاقىدار سانائەت تارماقلىرىدىكى كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدا ئالدى - ساتتى مۇئامىلىسىنىڭ ناھايىتى كۆپ بولۇشىغا ھەمدە بۇنداق مۇئامىلە ئارقىسىدا قايتىپ كەلگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ نىسبەت بويىچە تەقسىم قىلىنىشىغا قارىماي، بۇنداق قايتىپ كېلىش II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ پۈتۈن a بۆلۈمگە كىرىدىغانلىرى ئۈچۈن **بىۋاستە**



بولىدۇ. بۇ ئىشچىلار خەجلىگەن پۇل توغرىدىن - توغرا ئوبوروت ۋاستىسى بولغان مۇئامىلە جەريانىدۇر. II b بۆلۈمگە كەلسەك، ئەھۋال باشقىچە. بىز بۇ يەردە تەكشۈرۈۋاتقان قىممەت مەھسۇلاتىنىڭ پۈتۈن قىسمى II b (v + m) زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنىڭ ماددىي شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ، يەنى بۇ زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ھەممىسى ئىشچىلارنىڭ مەھسۇلاتى بولۇشىغا قارىماي، ئىشچىلار سىنىپى بۇ زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئاشۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان تاۋار قىممىتى I v نى سېتىۋالالمىغىنىغا ئوخشاشلا سېتىۋالالمايدۇ. شۇڭا بۇ بۆلۈمدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قولىغا يېڭىۋاشتىن قايتىپ كېلىشى بىۋاستە ئەمەس، خۇددى I v گە ئوخشاش ۋاستىلىك بولىدۇ.

مەسىلەن، يۇقىرىدا پۈتۈن II تۈركۈم ئۈستىدە پەرەز قىلغىنىمىزدەك، $v = 500$، $m = 500$ دەپ پەرەز قىلايلى، لېكىن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىپ قوشۇمچە قىممەت مۇنداق تەقسىم قىلىنىدۇ:

a بۆلۈمىسى: زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى $v = 400$، $m = 400$ بولسا؛ ئۇنداقتا زۆرۈر ئىستېمال ۋاستىلىرىدىن شەكىللەنگەن تاۋار مىقدارىنىڭ قىممىتى $400v + 400m = 800$ بولىدۇ ياكى II a $(400v + 400m)$ بولىدۇ.

b بۆلۈمىسى: زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى، ئۇنىڭ قىممىتى $100v + 100m = 200$ ياكى II b $(100v + 100m)$ بولىدۇ.

II b دىكى ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك ئىش ھەققى بولغان 100 پۇلغا، مەسىلەن، 100 فوند ستېرلىڭغا ئېرىشىدۇ. ئۇلار

بۇ پۇل بىلەن Ⅱ a دىكى كاپىتالىستلاردىن قىممىتى 100 پۇللۇق ئىستېمال ۋاستىلىرى سېتىۋالىدۇ . Ⅱ a دىكى كاپىتالىستلار سىنىپى يەنە شۇ پۇللار بىلەن Ⅱ b دىن 100 پۇللۇق تاۋار سېتىۋالىدۇ . بۇنىڭ بىلەن ، Ⅱ b دىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئۆزگەرىشچان كاپىتالى پۇل شەكلى بىلەن ئۆزلىرىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ .

Ⅱ a بۆلۈنمىدە ، كاپىتالىستلار بىلەن ئۆز ئىشچىلىرىنىڭ ئالماشتۇرۇشى نەتىجىسىدە ، 400v پۇل كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا پۇل شەكلىدە ساقلىنىپ تۇرىدۇ ؛ بۇنىڭدىن سىرت ، ئۇلارنىڭ مەھسۇلاتىدىكى قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان قىسمىنىڭ $\frac{1}{4}$ ى Ⅱ b دىكى ئىشچىلارنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ ، بۇ ئارقىلىق زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان (100v) Ⅱ b غا ئېرىشىدۇ .

ئەمدى ، Ⅱ a دىكى كاپىتالىست بىلەن Ⅱ b دىكى كاپىتالىست كىرىمىنى ئوخشاش نىسبەت بويىچە زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى بىلەن زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا ئىشلەتتى دەپ پەرەز قىلايلى ، يەنى بۇ ئىككەيلەن كىرىمىنىڭ $\frac{3}{5}$ ىنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ، $\frac{2}{5}$ ىنى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا ئىشلەتتى دەپ پەرەز قىلايلى ، ئۇ ھالدا Ⅱ a بۆلۈنمىدىكى كاپىتالىست قوشۇلما قىممەت كىرىمى 400m نىڭ $\frac{3}{5}$ ىنى ، يەنى 240 نى ، ئۆزلىرىنىڭ مەھسۇلاتىغا — زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ؛ $\frac{2}{5} = 160$ نى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا ئىشلىتىدۇ . Ⅱ b بۆلۈنمىدىكى كاپىتالىست ئوخشاش



نىسبەت بويىچە ئۆزلىرىنىڭ قوشۇلما قىممىتى = 100m نى تەقسىم قىلىپ ، $\frac{3}{5} = 60$ نى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ، $\frac{2}{5} = 40$ نى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا ئىشلىتىدۇ . كېيىنكىسى ئۆزلىرىنىڭ بۆلۈنمىسىنىڭ ئىچكى قىسمىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئالماشتۇرۇش ئېلىپ بارىدۇ .

m (Ⅱ a) ئارقىلىق ئېرىشكەن 160 پۇللۇق زىبۇزىننەت بۇيۇمى مۇشۇ يول بىلەن Ⅱ a دىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ : بىز يۇقىرىدا 400m (Ⅱ a) دىكى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىسى شەكلى بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان 100 بىلەن زىبۇزىننەت بۇيۇمى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان تەڭ قىممەتتىكى v (Ⅱ b) نىڭ ئالماشتۇرۇلغانلىقىنى ، بۇنىڭدىن باشقا ، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىسى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان 60 بىلەن زىبۇزىننەت بۇيۇمى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان 60m (Ⅱ b) نىڭ ئالماشتۇرۇلغانلىقىنى كۆردۇق . ئومۇمىي مۇنداق بولىدۇ :

Ⅱ a: 400v + 400m ; Ⅱ b : 100v + 100m.

1 . (a) 400v نى Ⅱ a دىكى ئىشچىلار ئىستېمال قىلىدۇ ، بۇلار Ⅱ a دىكى ئىشچىلار مەھسۇلاتلىرىنىڭ (زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ) بىر قىسمى بولىدۇ ؛ ئىشچىلارمۇ بۇ مەھسۇلاتلارنى ئۆزلىرى تەۋە بولغان تۈركۈمدىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلاردىن سېتىۋالىدۇ . دېمەك ، 400 فوند ستېرلىڭ پۇل ، يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۆز ئىشچىلىرىغا ئىش ھەققى ئورنىدا بەرگەن ئۆزگەرىشچان كاپىتال قىممىتى 400 ئۇلارنىڭ ئۆز قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . ئۇلار بۇ پۇلغا يېڭىۋاشتىن ئەمگەك كۈچى سېتىۋالىدۇ .

2 . (a) 400m نىڭ (b) 100v گە تەڭ قىسمى ، يەنى

قوشۇمچە قىممەت (a) نىڭ $\frac{1}{4}$ ى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىدا مۇنۇ تەرىزدە رېئاللىشىدۇ: (b) ئىشچىلىرى ئۆز تۈركۈمى بولغان (b) كاپىتالىستلىرىدىن 100 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى ئېلىپ، ئۇنىڭغا (a) m نىڭ $\frac{1}{4}$ نى، يەنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان تاۋارلارنى سېتىۋالىدۇ؛ a كاپىتالىستلىرى بۇ پۇلغا شۇ قىممەتكە تەڭ مىقداردا زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى (b) 100v نى، يەنى ئىشلەپچىقىرىلغان ھەممە زىبۇزىننەت بۇيۇمىنىڭ يېرىمىنى سېتىۋالىدۇ. شۇنداق قىلىپ، b كاپىتالىستلىرىنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى پۇل شەكلىدە ئۆز قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. پۈتكۈل Ⅱ تۈركۈمىدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ھەممىسى (v+m) Ⅰ بىلەن Ⅱc نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى ئارقىسىدا قاپلانغانلىقى ئۈچۈن، كاپىتالىستلار يېڭىۋاشتىن ئەمگەك كۈچى سېتىۋالايدۇ ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۆزلىرىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشىنى يېڭىۋاشتىن باشلىۋېتەلەيدۇ. زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلار ئىش ھەققىنىڭ قىممەتدىشى سۈپىتىدە ياراتقان مەھسۇلاتلارنى Ⅱa كاپىتالىستلىرى ئۆزىنىڭ ئىستېمال فوندى قىلىۋالغانلىقى، يەنى پۇلغا ئايلاندۇرغانلىقى ئۈچۈنلا، بۇ ئىشچىلار ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى يېڭىۋاشتىن ساتالايدۇ (بۇ ھال Ⅰ تۈركۈمىدىكى ئەمگەك كۈچلىرىنىڭ سېتىلىشىغىمۇ ئۇيغۇن كېلىدۇ؛ چۈنكى (v + m) Ⅰ بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان Ⅱc ھەم زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن، ھەم زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىدىن تەركىب تاپىدۇ؛ (v + m) Ⅰ نىڭ ياردىمى بىلەن يېڭىلانغان نەرسە زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىمۇ، زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىمۇ ئۆز



ئىچىگە ئالىدۇ).

3. ئەمدى a بىلەن b ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشقا كېلەيلى، بۇ يەردە ئىككى بۆلۈنمىگە تەۋە كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشنىلا كۆزدە تۇتىمىز. يۇقىرىقى بايان ئارقىلىق، ئۆزگىرىشچان كاپىتال (400v) a ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمى (100m) شۇنىڭدەك ئۆزگىرىشچان كاپىتال (100v) b گە دائىر مەسىلىلەرنى ھەل قىلىپ بولدۇق. ئەمدى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ مۇنداق پەرەز قىلايلى، بۇ ئىككى بۆلۈنمىدىكى كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ دارامىتىنى سەرپ قىلغان چاغدىكى ئوتتۇرىچە نىسبەت مۇنداق بولىدۇ: $\frac{2}{5}$ سىنى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا، $\frac{3}{5}$ نى زۆرۈر تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىگە سەرپ قىلىدۇ. دېمەك، زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا سەرپ قىلىنغان 100 نى ھېسابقا ئالمىغاندا، پۈتكۈل a بۆلۈنمىسىدە زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا سەرپ قىلىش ئۈچۈن يەنە 60 ى قالىدۇ، شۇ نىسبەت بويىچە b بۆلۈنمىسىدىمۇ زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا سەرپ قىلىش ئۈچۈن 40 ى قالىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، m (Ⅱa) مۇنداق تەقسىم قىلىنىدۇ: 240 ى تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە، 160 ى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا سەرپ قىلىنىدۇ، 240 + 160 = 400m (Ⅱa) غا تەڭ بولىدۇ.

m (Ⅱb) مۇنداق تەقسىم قىلىنىدۇ: 60 ى تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە، 40 ى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا سەرپ قىلىنىدۇ: 60 + 40 = 100m (Ⅱb). كېيىنكى 40 نى شۇ بۆلۈنمىدىكى كاپىتالىستلار ئۆز مەھسۇلاتى (ئۆز قوشۇمچە قىممىتىنىڭ $\frac{2}{5}$ سى) دىن ئېلىپ ئىستېمال قىلىدۇ؛ تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە سەرپ

قىلىنىدىغان 60 قا شۇ بۆلۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى 60 نى (a) 60m بىلەن ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ئىگە بولىدۇ .

شۇڭا ، II تۈركۈمدىكى بارلىق كاپىتالىستلار سىنىپى ئۈچۈن تۆۋەندىكى فورمۇلىنى تۈزۈپ چىقىشىمىز مۇمكىن (بۇنىڭ ئىچىدە a بۆلۈمدىكى v + m زوروۇر تۇرمۇش ۋاستىلىرى شەكلىدە ، b بۆلۈمدىكى v + m زىبۇزىنىنەت بۇيۇملىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ) :

II a (400v + 400m) + II b (100v + 100m) =1000 ;

ھەرىكەت قىلىش ئارقىلىق ، تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە رېئاللىشىدۇ :

〔400v (a) (a + b) 500v بىلەن 100m (a) يىغىندىسىدا رېئاللىشىدۇ 〕 + 〔300m (a) + 100v(b) + 100m (b) (a + b) 500m دا رېئاللىشىدۇ 〕 = 1000.

بىز a ۋە b نىڭ رېئاللىشىشىغا قارىتا ، ئايرىم تەكشۈرۈش ئېلىپ بارساق ، تۆۋەندىكىگە ئېرىشىمىز :

$$(a)\ \frac{v}{400v\ (a)} + \frac{m}{240m\ (a) + 100v\ (b) + 60m\ (b)} = 800$$

$$(b)\ \frac{v}{100m\ (a)} + \frac{m}{60m\ (a) + 40m\ (b)} \cdots\cdots = 200$$

$$\overline{\phantom{0000}}$$

$$1000$$

ئاددىي بولسۇن ئۈچۈن ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئوخشاش بولىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى (شۇنىمۇ ئېيتىپ قويايلىكى ، بۇنداق قىلىش شەرت ئەمەس ) . شۇنداق قىلىپ ، v (a) دېگىنىمىز 400 گە تەڭ بولغاندا ، ئۆزگەرمەس كاپىتال 1600 گە تەڭ بولسا ، v (b) دېگىنىمىز 100 گە تەڭ بولغاندا ، ئۆزگەرمەس كاپىتال 400 گە تەڭ بولىدۇ . دېمەك ، II تۈركۈمنىڭ ئىككى بۆلۈمىسى بولغان



a بىلەن b ئۈستىدە تۆۋەندىكىدەك فورمۇلا تۈزەلەيمىز :

( II a) 1600c + 400v +400m = 2400

( II b) 400c + 100v +100m = 600

جەمئىي :

2000c + 500v + 500m = 3000

بۇنىڭغا يارىشا ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ۋە 2000 I (v + m) بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان 2000 II c نىڭ 1600 ى زورۇر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ، 400 ى زىبۇزىنىنەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدۇ .

دېمەك ، 2000 I (v + m) ئۆز نۆۋىتىدە مۇنداق بۆلۈنىدۇ : I (800m + 800v) نىڭ ئۆزى a نىڭ زورۇر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى = 1600 ؛ I (200v + 200m) بولسا ، b نىڭ زىبۇزىنىنەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى 400 گە تەڭ بولىدۇ .

ھەقىقىي ئەمگەك ۋاستىلىرىلا ئەمەس ، يەنە خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىيال قاتارلىقلارنىڭ ناھايىتى كۆپ قىسمىمۇ ئىككى بۆلۈمدە ئوخشاش بولىدۇ . I (v + m) نىڭ بارلىق مەھسۇلاتلىرىنىڭ ئوخشىمىغان قىممەت قىسمىنى ئالماشتۇرۇشتىن ئىبارەت بۇ خىل ئايرىشنىڭ ھېچقانداق ئەھمىيىتى يوق . مەيلى 800 I v ياكى 200 I v بولسۇن ، ھەممىسى ئىش ھەققىنى ئىستېمال ۋاستىلىرى 1000 II c غا ئىشلىتىش تۈپەيلىدىن رېئاللىشىدۇ . شۇڭا ، ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىنىدىغان پۇل كاپىتال قايتىپ كەلگەندىمۇ ، I تۈركۈمدىكى ھەرقايسى

كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدا تەكشى تەقسىم قىلىنىدۇ . يەنى ، مۇناسىپ نىسبەت بويىچە يەنە پۇل شەكلىدە ئۇلار ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى قاپلايدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، 1000 Ⅰ m رېئاللاشسا ، كاپىتالىستلار بۇ يەردە تەكشى هالدا (ئۇلارنىڭ m نىڭ چوڭ - كىچىكلىك نىسبىتى بويىچە ) Ⅱ c نىڭ پۈتكۈل كېيىنكى يېرىمى = 1000 دىن ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدىكى 600 Ⅱ a ۋە 400 Ⅱ b نى چىقىرىۋالىدۇ : دېمەك ، Ⅱ a ئۈچۈن ئۆزگەرمەس كاپىتال قاپلايدىغان كاپىتالىست :

400c ( Ⅱ b) دىن 480 ( $\frac{3}{5}$ ) نى هەم 600c ( Ⅱ a) دىن

320 ( $\frac{2}{5}$ ) = 800 نى چىقىرىۋالىدۇ ؛ Ⅱ b ئۈچۈن ئۆزگەرمەس كاپىتال قاپلايدىغان كاپىتالىست ؛

400c ( Ⅱ b) دىن 120( $\frac{3}{5}$ ) نى هەم 600c ( Ⅱ a) دىن

80 ( $\frac{2}{5}$ ) = 200 نى چىقىرىۋالىدۇ . ئۇلار جەمئىي 1000 نى چىقىرىۋالىدۇ .

بۇ يەردە ، Ⅰ تۈركۈم ياكى Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى ۋە ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ نىسبىتىنى خالىغانچە پەرەز قىلىشقا بولىدۇ . بۇ نىسبەتنىڭ Ⅰ تۈركۈم ۋە Ⅱ تۈركۈم هەم ئۇلارنىڭ بۆلۈنمىلىرى ئوتتۇرىسىدا ئوخشاش بولىدىغانلىقىنىمۇ خالىغانچە پەرەز قىلىشقا بولىدۇ . ئاددىي بولسۇن ئۈچۈن ، بۇ يەردە نىسبەتنى ئوخشاش دەپ پەرەز قىلىمىز . نىسبەتنى ئوخشىمايدۇ دەپ پەرەز قىلغان تەقدىردىمۇ ، مەسىلىنىڭ شەرتى ۋە ئۇنى هەل قىلىش ئۇسۇلىغا هېچقانداق تەسىرى بولمايدۇ . لېكىن ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئالدىنقى شەرت بولغان شارائىتتا ،



تۆۋەندىكىدەك خۇلاسىگە كېلىشىمىز تۇرغان گەپ :

1 . يىللىق ئەمگەك ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي شەكلىدە ياراتقان يېڭى قىممەت (v + m گە بۆلۈنىدۇ ) يىللىق ئەمگەكنىڭ ئىككىنچى قىسمى هاسىل قىلغان مەهسۇلات قىممىتىنىڭ تەركىبىدىكى ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى c غا باراۋەر بولىدۇ . ئەگەر شۇ يېڭى قىممەت Ⅱ c دىن ئاز بولسا ، Ⅱ تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال تولۇق قاپلانمايدۇ ؛ ئەگەر بۇ يېڭى قىممەت Ⅱ c دىن كۆپ بولسا ، ئارتۇق قىسمى پايدىلىنىلمايدۇ . هەر ئىككىلا ئەهۋالدا ئالدىنقى شەرت بولغان ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بۇزۇلىدۇ .

2 . ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان يىللىق مەهسۇلات ئىچىدە پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال v دىن بەهرىمەن بولغۇچىلار ( زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچى ئىشچىلار بولغاندا ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال v باشتىلا Ⅱ a دىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى گەۋدىلەندۈرگەن زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىلا رېئاللىشىدۇ . دېمەك ، زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سېلىنغان v ئۆز قىممىتىنىڭ مىقدارى بويىچە ، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە هاسىل بولغان m نىڭ مۇناسىپ قىسمىغا باراۋەر بولۇشى كېرەك . شۇنىڭ ئۈچۈن ، ئۇنىڭ پۈتۈن m دىن ، يەنى m (Ⅱ a) دىن ئاز بولۇشى تۇرغان گەپ . بۇ پەقەت m نىڭ شۇ قىسمىدا رېئاللاشقانلىقى ئۈچۈنلا ، زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنىڭ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلىرى ئالدىن تۆلىگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئۆز قولىغا پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ . بۇ هال I (v + m) نىڭ

Ⅱc دا رېئاللاشقانلىقىغا تامامەن ئوخشاپ كېتىدۇ؛ بىرلا يېرى، بۇنىڭدا v (Ⅱb) ئۆزىنىڭ قىممەت مىقدارىغا تەڭ بولغان **ئاشۇ بىر قىسىم** m (Ⅱa) دە رېئاللىشىدۇ. پۈتۈن يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلات ئوبوروتىنى ۋاستىتە قىلغان يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا رەسمىي ئىشتىراك قىلغانلىقى ئۈچۈن، بۇ نىسبەت مۇناسىۋەتلىرى پۈتۈن يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ ھەر قېتىملىق تەقسىماتىدا سۈپەت جەھەتتىن ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بولىدۇ. I (v + m) پەقەت Ⅱc دىلا رېئاللىشىدۇ، Ⅱc مۇ شۇنداق رېئاللىشىش ئارقىسىدىلا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولۇش ۋەزىپىسىنى يېڭىلاپ تۇرالايدۇ؛ شۇنىڭدەك، v (Ⅱb) پەقەت m (Ⅱa) نىڭ بىر قىسمىدا رېئاللىشىدۇ، v (Ⅱb) مۇ شۇنداق رېئاللىشىش ئارقىسىدىلا قايتىدىن ئۆزىنىڭ پۇل كاپىتال شەكلىگە ئايلىنالايدۇ. ناھايىتى ئېنىقكى، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئەمەلىيەتتە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆز نەتىجىسى بولغاندىلا، يەنى مەسىلەن، Ⅱb كاپىتالىستلىرى v ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان پۇل كاپىتالنى ئىناۋەتلىك قەرزگە تايىنىپ باشقا يەردىن ئالمىغان تەقدىردىلا، يۇقىرىدىكى ئەھۋال ئۆز كۈچىنى ساقلاپ قالىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە، مىقدار جەھەتتىن ئالغاندا، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ھەرقايسى قىسىملىرى پەقەت ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى بىلەن قىممەت مۇناسىۋىتى تۇرغۇن ھالەتتە تۇرغان ھەمدە ئاشۇ مۇستەھكەم نىسبەت مۇناسىۋەتلىرى تاشقى سودىنىڭ تەسىرىدىن ئۆزگىرىپ كەتمىگەن ئەھۋالدىلا، يۇقىرىدا ئېيتىلغان نىسبەت بويىچە ئالماشتۇرۇلۇشى مۇمكىن.

ئەگەر بەزىلەر ئا. سمىتنىڭ كۆزقارىشى بويىچە I (v + m) نىڭ ئۆزى Ⅱc غا پارچىلىنىدۇ، Ⅱc بولسا I (v



+ m) غا پارچىلىنىدۇ دېسە ياكى ئۇنىڭ تېخىمۇ بىمەنە كۆزقارىشى بويىچە I (v + m) نىڭ ئۆزى Ⅱc نىڭ باھاسى (ياكى قىممىتى، ئۇ قىممەت ئالماشتۇرۇش دەپ ئاتىغان)نىڭ تەركىبىي قىسمىنى شەكىللەندۈرىدۇ. Ⅱc بولسا، I (v + m) قىممىتىنىڭ پۈتكۈل تەركىبىي قىسمىنى شەكىللەندۈرىدۇ دېسە، ئۇنداقتا، ئوخشاشلا v (Ⅱb) نىڭ ئۆزى m (Ⅱa) غا پارچىلىنىدۇ ياكى m (Ⅱa) نىڭ ئۆزى v (Ⅱb) غا پارچىلىنىدۇ ياكى v (Ⅱb) نىڭ ئۆزى Ⅱa قوشۇمچە قىممىتىنىڭ بىر تەركىبىي قىسمىنى شەكىللەندۈرىدۇ دېيىشكە بولىدۇ ھەم چوقۇم شۇنداق دېيىش كېرەك؛ ئەكسىچە بولغاندىمۇ ئوخشاش بولىدۇ: قوشۇمچە قىممەت ئىش ھەققىگە، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا پارچىلىنىدۇ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولسا قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر «تەركىبىي قىسمى»نى شەكىللەندۈرىدۇ. بۇ خىل سەپسەتىنى ئا. سمىتنىڭ تەلىماتلىرىدىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ قارىشىچە، ئىش ھەققىنى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى بەلگىلەيدۇ، بۇ خىل تاۋارنىڭ قىممىتىنى يەنە ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىش ھەققى (ئۆزگىرىشچان كاپىتال) ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ قىممىتى بەلگىلەيدۇ. ئۇ كاپىتالىزم ئاساسىدىكى بىر خىزمەت كۈنىنىڭ قىممەت مەھسۇلاتى بۆلۈنىدىغان قىسمى، يەنى v + m غا پۈتۈن زېھنى بىلەن دىققەت قىلىپ، ئوخشىمىغان ماددىي شەكىلدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان قىممەتداشنىڭ مەيلى ھەقلىق ئەمگەكتىن ياكى ھەقسىز ئەمگەكتىن ھاسىل بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئاددىي تاۋار ئالماشتۇرۇشقا نىسبەتەن پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز ئىكەنلىكىنى، چۈنكى، بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان ئەمگەكنىڭ ئوخشاش كۆپلۈكىنى پۈتۈنلەي ئۇنتۇپ قالغان؛ A نىڭ تاۋارلىرى

بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، B نىڭ تاۋارلىرى بىر خىل ئىستېمال ۋاستىلىرى بولغان ھەم بۇ تاۋارلار سېتىلغاندىن كېيىن بىرى كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىگەن، يەنە بىرى ئىستېمال فوندىغا كىرگۈزۈلۈپ، ئا • سىمىتنىڭ كۆزقارىشى بويىچە بولغان، يەنى كىرىم سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىنغان تەقدىردىمۇ، ئاددىي تاۋار ئالماشتۇرۇشقا نىسبەتەن ئوخشاشلا مۇناسىۋەتسىز بولىدۇ، ئا • سىمىت بۇنىمۇ ئېسىدىن چىقىرىپ قويغان. ھەربىر سېتىۋالغۇچىنىڭ ئۇنىڭ تاۋارلىرىنى قانداق ئىشلىتىدىغانلىقى تاۋار ئالماشتۇرۇش مەسىلىسى ئەمەس، ئوبوروت ساھەسىدىكى مەسىلە ئەمەس، تاۋارنىڭ قىممىتىگىمۇ چېتىلمايدۇ. پۈتۈن يىللىق ئىجتىمائىي ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوبوروتىنى ئانالىز قىلغاندا، شۇ مەھسۇلاتنىڭ ھەرقايسى تەركىبىي قىسمىنىڭ ئېنىق ئىشلىتىلىش ئورنى، يەنى ئىستېمال ئامىلىنى تەتقىق قىلىش كېرەك، لېكىن بۇنىڭلىق بىلەن يۇقىرىدا ئېيتىلغان ئەھۋاللاردا ئۆزگىرىش بولمايدۇ.

يۇقىرىدا تەكشۈرگەن v (Ⅱ b) بىلەن m (Ⅱ a) نىڭ قىممەتداش قىسمىنى ئالماشتۇرۇش ھەم m (Ⅱ a) بىلەن m (Ⅱ b) ئوتتۇرىسىدىكى يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ ئالماشتۇرۇشتا، كاپىتالىستلار — مەيلى ئۇلار Ⅱ a ۋە Ⅱ b دىكى ئايرىم كاپىتالىستلار بولسۇن ياكى ھەرقايسى بۆلۈنمىلەردىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئومۇمىي بولسۇن — نىڭ قوشۇمچە قىممىتى زۆرۈر ئىستېمال بۇيۇملىرى ۋە زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى ئوتتۇرىسىدا ئوخشاش بىر نىسبەت بويىچە تەقسىم قىلىنىدۇ، بۇنىڭغا زادىلا پەرەز كەتمەيدۇ. بىرى بۇ خىل ئىستېمالغا، يەنە بىرى ئۇ خىل ئىستېمالغا كۆپرەك ئىشلىتىلىشى مۇمكىن، ئاددىي



تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا بۇنىڭ ئالدىنقى شەرتى شۇكى، بارلىق قوشۇمچە قىممەت بىلەن تەڭ بولغان بىر قىممەت سوممىسى ئىستېمال فوندىدا رېئاللىشىشى كېرەك. دېمەك، چەك بېكىتىلگەن بولىدۇ. ھەربىر تۈركۈم ئىچىدە بەزىلەر a غا، بەزىلەر b گە كۆپرەك ئىشلىتىشى مۇمكىن؛ لېكىن، ئۇلار ئۆزئارا تولۇقلىشىپ، a ۋە b دىن ئىبارەت بۇ ئىككى بۆلۈنمىدىكى كاپىتالىستلار سىنىپىنى بىر پۈتۈن گەۋدىگە ئايلاندۇرۇپ، بۇ ئىككى بۆلۈنمىدىكى بۇيۇملار ئىستېمالىغا ئوخشاش بىر نىسبەت بويىچە قاتناشسا بولىدۇ. قىممەت مۇناسىۋىتى a — ۋە b دىن ئىبارەت بۇ ئىككى بۆلۈنمىدىكى ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ Ⅱ تۈركۈمدىكى مەھسۇلات ئومۇمىي قىممىتىدە ئىگىلىگەن نىسبەت قىسمى، شۇنداقلا يۇقىرىقى مەھسۇلاتلارنى تەمىنلىگەن ھەرقايسى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى ئوتتۇرىسىدىكى بەلگىلىك مىقدار مۇناسىۋىتى — ھەربىر كونكرېت ئەھۋالدا جەزمەن بېكىتىلىپ بولغان بولىدۇ. مىسال كۆرسىتىش ئۈچۈن بەلگىلىنىدىغان نىسبەتلا پەرەز شەكلىدىكى نىسبەت بولىدۇ. ئەگەر باشقا بىر خىل پەرەز قىلىنغاندىمۇ، ھەر خىل سۈپەت ئامىللىرىدا ئۆزگىرىش بولماي، پەقەت مىقدار بەلگىلىمىلىرى ئۆزگىرىدۇ. ئەگەر مەلۇم خىل ئەھۋال تۈپەيلىدىن a ۋە b نىڭ نىسبەت مىقدارىدا رېئال ئۆزگىرىش بولسا، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىمۇ مۇناسىپ ئۆزگىرىدۇ.

v (Ⅱ b) نىڭ m (Ⅱ a) نىڭ تەڭ قىممەتتىكى قىسمىدا رېئاللىشىشىدىن مۇنداق خۇلاسىگە كېلىش مۇمكىن: يىللىق مەھسۇلاتنىڭ زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى قىسمى قانچە ئاشسا، جۈملىدىن زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا جەلپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچى كۆپەيسە، v (Ⅱ b) ئۈچۈن ئالدىن

تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ يېڭىۋاشتىن شۇ كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى سۈپىتىدە ۋەزىپە ئۆتەيدىغان پۇل كاپىتالغا ئايلىنىشى ھەم ئىشچىلار سىنىپىنىڭ II b ساھەسىدە ئىشقا ئورۇنلاشقان قىسمىنىڭ ياشىشى ۋە تەكرار ۋۇجۇدقا كېلىشى — ئۇلارنىڭ زۆرۈر ئىستېمال ۋاستىلىرى بىلەن تەمىنلىنىشى — مۇ كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ ئىسراپخورلۇقىغا، ئۇلارنىڭ زور بىر قىسمى قوشۇمچە قىممىتىنىڭ زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىغا ئايلىنىشىغا شۇنچە باغلىق بولىدۇ.

ھەربىر كرىزىس زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنىڭ ئىستېمالىنى ۋاقىتىنچە ئازايتىپ قويىدۇ. كرىزىس v (II b) نىڭ قايتىدىن پۇل كاپىتالغا ئايلىنىشىنى ئاستىلىتىدۇ ۋە توختىتىپ قويىدۇ - دە، بۇ ئايلىنىش قىسمەن ھالدىلا داۋاملىشالايدۇ، شۇنىڭ بىلەن زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلارنىڭ بىر قىسمى ئىشتىن بوشىتىلىدۇ؛ ئىككىنچى تەرەپتىن، زۆرۈر ئىستېمال ۋاستىلىرىمۇ شۇ سەۋەبتىن سېتىلمايدۇ ياكى ئاز سېتىلىدۇ. مۇشۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىشتىن بوشىتىلغان غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلىرىنى بۇ يەردە تىلغا ئېلىپ ئولتۇرمايمىز، چۈنكى ئۇلار كاپىتالىستلارغا مۇلازىمەت قىلىدىغانلىقى ئۈچۈن شۇلارنىڭ زىبۇزىننەت چىقىمىنىڭ بىر قىسمى (بۇ ئىشچىلارمۇ شۇلارغا يارىشا زىبۇزىننەت بۇيۇمى ھېسابلىنىدۇ) بولىدۇ، بولۇپمۇ بۇ ئىشچىلار زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى قاتارلىقلار ئىستېمالىنىڭمۇ ناھايىتى زور بىر قىسمىنى ئىگىلەيدۇ. گۈللىنىش دەۋرىدە، بولۇپمۇ ئالدامچىلىق تازا ئەۋج ئالغان چاغلاردا ئەھۋال دەل بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ. بۇ دەۋردە، پۇلنىڭ تاۋاردا ئىپادىلىنىدىغان نىسپىي قىممىتى باشقا سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن (قىممەتتە ئەمەلىي ئىنقىلاب بولغانلىقى بىلەن



ئەمەس) چۈشۈپ كېتىدىغان بولغاچقا، تاۋارنىڭ باھاسى ئۆز قىممىتىگە بېقىنماي ئۆسىدۇ. زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ ئىستېمالى ئېشىپلا قالماي، ئىشچىلار سىنىپى (ئۇلارنىڭ پۈتۈن زاپاس قوشۇنى ئەمدى پائال ئىشتىراك قىلىدۇ)مۇ ئادەتتە سېتىۋېلىشقا قۇربى يەتمەيدىغان زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنىڭ ئىستېمالىغا ۋاقىتىنچە ئىشتىراك قىلىدۇ، بۇنىڭدىن باشقا، ئۇلارنىڭ مۇتلەق كۆپ قىسمى ئومۇمەن كاپىتالىستلار سىنىپى ئۈچۈنلا «زۆرۈر» ئىستېمال ۋاستىسى بولغان زۆرۈر ئىستېمال بۇيۇملىرىنىڭ ئىستېمالىغىمۇ ئىشتىراك قىلىدۇ؛ بۇ ھال ئۆز نۆۋىتىدە باھانىڭ ئۆسۈشىگە سەۋەب بولىدۇ.

كرىزىس تۆلەش قۇدرىتىگە ئىگە ئىستېمالنىڭ ياكى تۆلەش قۇدرىتىگە ئىگە ئىستېمالچىلارنىڭ كەملىكىدىن كۆرۈلىدۇ دەپ قاراش پۈتۈنلەي بىر گەپنى تەكرارلاۋەرگەنلىك بولىدۇ. قۇتقۇزۇشقا ئېھتىياجلىق نامراتلار ئىستېمالى ياكى «ئوغرى - قاراقچىلار» ئىستېمالىدىن باشقا، كاپىتالىستىك تۈزۈم پەقەت تۆلەم ئىستېمالىنىلا بىلىدۇ. تاۋارلارنىڭ سېتىلماي قېلىشى ئۇلار ئۈچۈن تۆلەش قۇدرىتىگە ئىگە سېتىۋالغۇچى، يەنى ئىستېمالچى تېپىلمىدى دېگەندىن باشقىنى بىلدۈرمەيدۇ (چۈنكى، تاۋار سېتىۋېلىش ئاخىرقى ھېسابتا ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ياكى شەخسىي ئىستېمال ئۈچۈندۇر). بەزىلەر ئىشچىلار سىنىپى ئۆزى ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتنىڭ ناھايىتى ئاز بىر قىسمىنى ئالىدۇ، ئەگەر ئۇلار شۇ مەھسۇلاتنىڭ بىرقەدەر كۆپ قىسمىنى ئالالىسىلا، يەنى ئۇلارنىڭ ئىش ھەققى كۆپەيسە مۇشكۈلى ئوڭشىلىشىدۇ دەپ پەرەز قىلىپ، بۇنى تېخىمۇ چوڭقۇر نەزەرىيىۋى ئاساس بىلەن ئىسپاتلاپ بەرمەكچى بولسا بۇنىڭغا جاۋابەن شۇنى ئېيتىپ ئۆتۈشىمىز كېرەككى، ھەر قېتىملىق كرىزىسنى دەل ئىش ھەققى

ئومۇمىيۈزلۈك يۇقىرى كۆتۈرۈلگەن، ئىشچىلار سىنىپى ئەمەلىيەتتە ئىستېمال ئۈچۈن بېرىلگەن يىللىق مەھسۇلاتنىڭ كۆپرەك قىسمىنى ئالغان مۇشۇنداق بىر دەۋر تەييارلاپ بېرىدۇ. بۇ ساغلام ھەم «ئاددىي» (!) ئىنسانىي ساۋاتقا ئىگە رىتسارلارنىڭ كۆزقارىشى بويىچە بولغاندا، بۇ دەۋر ئەكسىچە كرىزىسنى يوقىتىدۇ. دېمەك، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ھەر خىل ياخشى ياكى يامان نىيەتكە باغلىق بولمىغان شارائىتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ، بۇ شارائىتلار ئىشچىلار سىنىپىنى پەقەت ۋاقىتىنچە نىسپىي پاراۋانلىقتىن بەھرىمەن قىلىدۇ، لېكىن بۇ خىل پاراۋانلىق ھەمىشە كرىزىسنىڭ بوران - چاپقۇنىدىن بېشارەت بېرىدۇ. (46)

بىز يۇقىرىدا زۆرۈر ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش بىلەن زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىش ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت مۇناسىۋىتىنىڭ II (v + m) نىڭ IIa بىلەن IIb ئوتتۇرىسىدا بۆلۈنۈشىنى، جۇملىدىن IIc نىڭ c (IIa) بىلەن c (IIb) ئوتتۇرىسىدا بۆلۈنۈشىنى شەرت قىلىدىغانلىقىنى كۆردۇق. دېمەك، بۇنداق بۆلۈنۈش ئىشلەپچىقىرىشنىڭ خاراكتېرىگە ۋە مىقدار مۇناسىۋىتىگە تولۇق تەسىر كۆرسىتىدۇ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئومۇمىي ھالىتى ئۈچۈن ماھىيەتلىك ھەل قىلغۇچ ئامىل بولىدۇ.

قوشۇمچە قىممەت ئۇندۇرۇۋېلىش گەرچە ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ مەقسىتى بولسىمۇ، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ماھىيەتتە ئىستېمالنى مەقسەت قىلىدۇ؛ لېكىن قوشۇمچە قىممەت — ئۇنىڭ نىسبەت مىقدارى قانچىلىك

(46) كۆرۈلۈش ئېھتىمالى بولغان رودبېرتۇس كرىزىس تەلىماتى مۇرتلىرىنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن. — ف. ئې.



بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، — بۇ يەردە ئاخىرى كاپىتالىستلارنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئۈچۈنلا خىزمەت قىلىدۇ.

ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى كېڭەيگەن ھەربىر يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر قىسمى، يەنە كېلىپ ئەڭ مۇھىم قىسمى بولغانىكەن، بۇنداق شەخسىي ئىستېمال مۇددىئاسى ھامان بېيىش مۇددىئاسى بىلەن بىللە پەيدا بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىللە ئۇنىڭغا قارىمۇقارشى بولۇپ تۇرىدۇ. ئەمەلىيەتتە ئەھۋال بۇنىڭدىنمۇ مۇرەككەپ بولىدۇ، چۈنكى ئولجىغا — كاپىتالىستلار قوشۇمچە قىممىتىگە — شېرىك بولغۇچىلار كاپىتالىستتىن مۇستەقىل تۇرىدىغان ئىستېمالچىلار تەرىقىسىدە مەيدانغا چىقىدۇ.

## V . پۇل ئوبوروتىنىڭ ئالماشتۇرۇشتىكى ۋاسىتىچىلىك رولى

يۇقىرىقى بايانلارغا ئاساسلانغاندا، ئوخشاش بولمىغان تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە ئېلىپ بېرىلىدۇ:

1 . I تۈركۈم ۋە II تۈركۈم ئوتتۇرىسىدا:

I . 4000c + 1000v + 1000m

II . ………… 2000c …… + 500v + 500m.

IIc = 2000 نىڭ ئوبوروتى تاماملاندى، ئۇ I (1000v + 1000m) بىلەن ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلۇپ بولدى. Ic 4000 نى ۋاقىتىنچە قالدۇرۇپ تۇرغىنىمىزدا، II تۈركۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدا يەنە v + m نىڭ ئوبوروتى قالىدۇ. ئەمدى II (v + m) نىڭ IIa بىلەن IIb نىڭ ئىككى بۆلۈنمە

ئوتتۇرىسىدىكى تەقسىملىنىشى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ :

2. Ⅱ 500v + 500m = a(400v + 400m) + b(100v + 100m).

ئۆز بۆلۈنمىلىرىنىڭ ئىچكى قىسمىدا ئوبوروت 400v(a) قىلىنىدۇ : بۇ تۆپەيلىدىن ھەققە ئېرىشكەن ئىشچىلار بۇ پۇلغا ئۆزلىرىنى ياللىغانلاردىن ، يەنى Ⅱ a كاپىتالىستلىرىدىن ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ .

ئىككى بۆلۈنمىدىكى كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ $\frac{3}{5}$ قىسمىنى Ⅱ a نىڭ مەھسۇلاتى (زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى )غا ، $\frac{2}{5}$ قىسمىنى Ⅱ b نىڭ مەھسۇلاتى (زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى )غا ئىشلەتكەنلىكى تۆپەيلىدىن ، a نىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ $\frac{3}{5}$ قىسمى ، يەنى 240 ، بۆلۈنمە Ⅱ a نىڭ ئىچكى قىسمىدا ئىستېمال قىلىنىدۇ : ئوخشاشلا ، b نىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ $\frac{2}{5}$ قىسمى (زىبۇزىننەت بۇيۇمى شەكلىدە ئىشلەپچىقىرىلغان ۋە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان )مۇ بۆلۈنمە Ⅱ b نىڭ ئىچكى قىسمىدا ئىستېمال قىلىنىدۇ .

دېمەك ، Ⅱ a بىلەن Ⅱ b ئوتتۇرىسىدا ئالماشتۇرۇشقا تېگىشلىكى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ :

Ⅱ a تەرەپتە : 160m ،

Ⅱ b تەرەپتە : 100v + 60m . ئۇلار ئۆزئارا خالاس قىلىنىدۇ .

Ⅱ b نىڭ ئىشچىلىرى ئۆزلىرى ئېرىشكەن ئىش ھەققى 100 گە ، Ⅱ a دىن سوممىسى 100 بولغان زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ . Ⅱ b كاپىتالىستلىرىمۇ ئۆز قوشۇمچە قىممىتىنىڭ $\frac{3}{5} = 60$ گە ، Ⅱ a دىن ئۆزلىرىنىڭ زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى



سېتىۋالىدۇ . بۇنىڭ بىلەن Ⅱ a كاپىتالىستلىرىمۇ يۇقىرىدا پەرەز قىلغىنىمىزدەك ، ئۆز قوشۇمچە قىممىتىنىڭ 160 = $\frac{2}{5}$ نى Ⅱ b ئىشلەپچىقارغان زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى (100v ۋە 60m ؛ 100v بېرىلگەن ئىش ھەققىنى قايلايدىغان مەھسۇلات سۈپىتىدە b كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىدا تۇرىدۇ )غا ئىشلىتىدىغان پۇلغا ئېرىشىدۇ . بۇنىڭ فورمۇلىسى مۇنداق :

3. Ⅱ a. (400v) + (240m) + 160m

b. ························ 100v + 60m + (40m)

تىرناق ئىچىدىكى سان ھەرقايسى بۆلۈنمىلەرنىڭ ئىچكى قىسمىدىلا ئوبوروت قىلىنىدۇ ۋە ئىستېمال قىلىنىدۇ .

ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالى پەقەت زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان a كاپىتالىستلىرىغا بىۋاستە قايتىپ كېلىدۇ . بۇ ئەھۋال پەقەت ئىلگىرى تىلغا ئالغان ئادەتتىكى قانۇنىيەتنىڭ مەلۇم شارائىت تۆپەيلىدىن ئۆزگەرگەن بىر خىل ئىپادىسىدۇر . بۇ قانۇنىيەتكە ئاساسەن ، تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئوبوروتتا ئالدىن تۆلىگەن پۇلى ، تاۋار ئوبوروتى نورمال ئېلىپ بېرىلغان ئەھۋالدا ئۆز قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . بۇنىڭدىن تۆۋەندىكى نەتىجە كېلىپ چىقىدۇ : ئەگەر تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچىنى قوللاۋاتقىنى بىر پۇل كاپىتالىستى بولسا ، بۇ پۇل كاپىتالىستى يەنە پۇل كاپىتالى (بۇ سۆزنىڭ ئەڭ توغرا مەنىسى ، پۇل شەكلىدىكى كاپىتال قىممىتى )نى سانائەت كاپىتالىستىغا ئالدىن تۆلىسە ، ئۇنداقتا ، بۇ پۇلنىڭ ھەقىقىي قايتىش نۇقتىسى بۇ پۇل كاپىتالىستىنىڭ ھەميانى بولىدۇ . مانا مۇشۇنداق قىلىپ ، بۇ پۇل گەرچە ئوبوروتتا ياكى ئاز ياكى كۆپ

دەرىجىدە ھەر خىل كىشىلەرنىڭ قولىدىن ئۆتىسىمۇ، لېكىن كۆپ مىقداردىكى ئوبوروت پۇل بانكا قاتارلىق شەكىلدە تەشكىللەنگەن ۋە توپلانغان پۇل كاپىتالى تارماقلىرىغا تەۋە بولىدۇ. بۇ تارماقلار كاپىتالنى ئالدىن تۆلەش ئۇسۇلىدا كاپىتالنىڭ ئاخىرى پۇل شەكلىدە داۋاملىق ئۆزىگە قايتىپ كېلىشىنى، — گەرچە بۇ خىل قايتىپ كېلىش يەنە سانائەت كاپىتالىنى قايتىدىن پۇل كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشنى ۋاستە قىلسىمۇ — بەلگىلەيدۇ.

تاۋار ئوبوروتى ئۈچۈن ئوبوروتقا سېلىنىدىغان تاۋار بىلەن ئوبوروتقا سېلىنىدىغان پۇلدىن ئىبارەت ئىككى نەرسە ھەر ۋاقىت زۆرۈر بولىدۇ. «ئوبوروت جەريانى بىۋاسىتە مەھسۇلات ئالماشتۇرۇشقا ئوخشىمايدۇ، ئۇ ئىستېمال قىممىتى ئورۇن ئالماشتۇرغان ۋە قولدىن - قولغا ئۆتكەندىن كېيىنمۇ ئاخىرلاشمايدۇ. پۇل ئاخىرقى ھېسابتا بىرەر تاۋارنىڭ شەكلەن ئۆزگىرىش قاتارىدىن چىقىپ كېتىشى تۈپەيلىدىن ھەرگىز يوقاپ كەتمەيدۇ. ئۇ تاۋار بوشاتقان ئوبوروت ئورنىغا ئۈزلۈكسىز توپلىنىۋېرىدۇ.» («كاپىتال» 1 - كىتاب 3 - باب 92 - بەت[82] )

مەسىلەن، بىز II c بىلەن I (v + m) ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروتنى تەكشۈرگىنىمىزدە، II تۈركۈم بۇ ئوبوروت ئۈچۈن 500 فوند ستېرلىڭ پۇل ئالدىن تۆلەيدۇ دەپ پەرەز قىلغانىدۇق. ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ چوڭ - چوڭ ئىجتىمائىي توپلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت سان - ساناقسىز ئوبوروت جەريانىغا بۆلۈنىدۇ، بۇ جەرياندا گايىدا بۇ توپتىكىلەردىن، گايىدا ئۇ توپتىكىلەردىن ھەممىدىن ئاۋۋال خېرىدار چىقىپ، پۇلنى ئوبوروتقا سالىدۇ. ئايرىم ئەھۋاللارنى بىر تەرەپكە قايرىپ قويغاندا، بۇنىڭغا ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىنىڭ پەرقى، جۈملىدىن



تۈرلۈك تاۋار كاپىتالنىڭ ئوبوروت پەرقى سەۋەب بولىدۇ. ئەمدى II تۈركۈم 500 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن شۇ قىممەت مىقداردا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالىدۇ، I تۈركۈممۇ ئۆز نۆۋىتىدە II تۈركۈمدىن 500 فوند ستېرلىڭلىق ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ شۇنىڭ بىلەن بۇ پۇل يەنە II تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ؛ كېيىنكىسى ھەرگىز پۇلنىڭ بۇنداق قايتىپ كېلىشى بىلەن تېخىمۇ بېيىپ كەتمەيدۇ، ئۇ شۇ 500 فوند ستېرلىڭ پۇلنى ئاۋۋال ئوبوروتقا سالىدۇ ھەمدە ئوبوروتتىن شۇ قىممەت مىقدارىغا تەڭ تاۋار چىقىرىۋالىدۇ؛ ئاندىن يەنە 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ساتىدۇ ھەمدە ئوبوروتتىن شۇ قىممەت مىقدارىغا تەڭ پۇل چىقىرىۋالىدۇ؛ شۇنداق قىلىپ، 500 فوند ستېرلىڭ يەنە قايتىپ كېلىدۇ. ئەمەلىيەتتە، II تۈركۈم 500 فوند ستېرلىڭ پۇل بىلەن 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار = 1000 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروتقا سالىدۇ؛ ئۇ ئوبوروتتىن يەنە 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار بىلەن 500 فوند ستېرلىڭ پۇلنى چىقىرىۋالىدۇ. 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ( I ) بىلەن 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ( II ) نى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن، ئوبوروتقا ئاران 500 فوند ستېرلىڭ پۇل كېتىدۇ. شۇنداق قىلىپ، باشقىلارنىڭ تاۋارلىرىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن كىم ئالدىن پۇل تۆلىگەن بولسا، شۇ ئۆز تاۋارلىرىنى ساتقاندا، يېڭىۋاشتىن پۇلغا ئىگە بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەگەر I تۈركۈم ئاۋۋال II تۈركۈمدىن 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار سېتىۋېلىپ، ئاندىن II تۈركۈمگە يەنە 500 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ساتقان بولسا، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ پۇل II تۈركۈمگە ئەمەس، I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ.

I تۈركۈم ئىش ھەققى ئۈچۈن سەرپ قىلغان پۇل، يەنى

پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىۋاستە ئەمەس ، بەلكى ۋاستىلىك ھالدا ، ئايلانما يوللار بىلەن پۇل شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ . خۇددى نۆۋەت بىلەن بىردەم تاۋارنىڭ خېرىدارى ، بىردەم تاۋار ساتقۇچى بولۇپ بىر - بىرىگە ئۆزلۈكسىز قارىمۇقارشى تۇرغان كىشىلەر قايتا - قايتا ئېلىم - سېتىم قىلغىنىدا پۇل ھامان بىۋاستە قايتىپ كەلگەنگە ئوخشاش ، II تۈركۈمدە 500 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققىمۇ ئىشچىلاردىن كاپىتالىستنىڭ قولىغا بىۋاستە قايتىپ كېلىدۇ . II تۈركۈمدىكى كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەققىنى پۇل بىلەن تۆلەيدۇ ؛ ئۇ شۇ يول بىلەن ئەمگەك كۈچىنى ئۆز كاپىتالىغا قوشۇۋالىدۇ ، مۇشۇ ئوبوروت ھەرىكىتى ، يەنى كاپىتالىست ئۈچۈن ئېيتقاندا ، پۇل كاپىتالىنى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇشتىنلا ئىبارەت بولغان ئوبوروت ھەرىكىتى ئارقىسىدىلا ، كاپىتالىست سانائەت كاپىتالىستى بولۇپ ، ئۆزىنىڭ ياللانما ئىشچىسى بولغان ئىشچىلارغا تاقابىل تۇرالايدۇ . لېكىن باشتا ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى ، ساتارمەن سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققان ئىشچى كېيىن سېتىۋالغۇچى ، پۇل ئىگىسى سۈپىتىدە تاۋار ساتقۇچى كاپىتالىستقا تاقابىل تۇرىدۇ ؛ شۇنداق قىلىپ ، ئىش ھەققى ئۈچۈن سەرپ قىلىنغان پۇل يەنە كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . تاۋارلارنىڭ سېتىلىشىدا ئالدامچىلىق قاتارلىقلار يۈز بەرمەي ، تاۋار بىلەن پۇل تەڭ قىممەتتە ئالماشتۇرۇلىدىغانلا بولسا ، بۇنىڭ ئۆزى كاپىتالىستنىڭ بېيىۋېلىش جەريانى بولمايدۇ . كاپىتالىست ئىشچىغا ئاۋۋال پۇل بىلەن ، كېيىن تاۋار بىلەن ئىككى قېتىم ھەق تۆلىمەيدۇ ؛ ئىشچى پۇلنى كاپىتالىستنىڭ تاۋىرىغا ئالماشتۇرغان ھامان كاپىتالىستنىڭ پۇلى ئۆز قولىغا قايتىپ كېلىدۇ .

لېكىن ، ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلانغان پۇل كاپىتالى ،



يەنى ئىش ھەققى ئۈچۈن ئالدىن تۆلەنگەن پۇل پۇل ئوبوروتىنىڭ ئۆزىدە مۇھىم رول ئوينايدۇ ، چۈنكى ، ئىشچىلار سىنىپى ئۇدۇللۇق تاپقىنىنى ئۇدۇللۇق يەپ تىرىكچىلىك قىلىشقا مەجبۇر بولغاچقا ، سانائەت كاپىتالىستلىرى ئۇزاق مۇددەتلىك بىرەر كرېدىتقا ئىگە بولالمايدۇ . شۇ ۋەجىدىن تۈرلۈك سانائەت تارماقلىرىدىكى كاپىتال ئوبوروتىنىڭ مەزگىللىي پەرقلىق بولۇشىغا قارىماي ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال مەلۇم بىر قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ، مەسىلەن ، ھەپتىدە ، يەنى تېززەك تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان ۋاقىت ئىچىدە جەمئىيەتنىڭ باشقا - باشقا سان - ساناقسىز ئورۇنلىرىدا پۇل شەكلىدە بىرلا ۋاقىتتا ئالدىن تۆلىنىپ تۇرۇشى كېرەك (بۇ ۋاقىت قانچە قىسقا بولسا ، شۇ يول بىلەن بىر قېتىمدا ئوبوروتقا سېلىنىدىغان پۇلنىڭ ئومۇمىي سوممىسىمۇ نىسپىي ھالدا شۇنچە ئاز بولىدۇ ) . مۇشۇ تەرىقىدە ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كاپىتالى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچى مەملىكەتلەرنىڭ ھەممىسىدە ئومۇمىي ئوبوروتنىڭ نىسبەت جەھەتتە ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە بىر قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ ؛ بۇنداق بولۇشىغا بولۇپمۇ شۇ پۇلنىڭ ئۆزى باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كەلگۈچە تۈرلۈك يوللاردىن ئۆتۈپ ، باشقا سان - ساناقسىز ئىش - ئوقەتنىڭ ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدە ۋەزىپە ئۆتىشى سەۋەب بولىدۇ .

---

ئەمدى بىز I (v + m) بىلەن II c ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروتنى باشقا بىر نۇقتىئىنەزەردىن تەكشۈرۈپ چىقىمىز :

I تۈركۈم كاپىتالىستلىرى 1000 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى تۆلەيدۇ ، ئىشچىلار بۇ 1000 فوند ستېرلىڭغا II تۈركۈم كاپىتالىستلىرىدىن تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ . II

تۈركۈم كاپىتالىستلىرى بۇ پۇلغا يەنە I تۈركۈم كاپىتالىستلىرىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ . بۇنىڭ بىلەن I تۈركۈم كاپىتالىستلىرىنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى پۇل شەكلىدە ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ ؛ شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، II تۈركۈم كاپىتالىستلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ يېرىمىنى تاۋار كاپىتالى شەكلىدىن يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرىدۇ . II تۈركۈم كاپىتالىستلىرى I تۈركۈم كاپىتالىستلىرىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ، يەنە 500 فوند ستېرلىڭ پۇل تۆلەيدۇ ؛ I تۈركۈم كاپىتالىستلىرى بۇ پۇلنى II تۈركۈمنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرىغا سەرپ قىلىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بۇ 500 فوند ستېرلىڭ II تۈركۈم كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ ؛ II تۈركۈم كاپىتالىستلىرى ئۆزىنىڭ ئاللىقاچان تاۋارغا ئايلانغان ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى $\frac{1}{4}$ قىسمىنى يەنە ئۆز ئىشلەپچىقىرىشىنىڭ ماددىي شەكلىگە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن بۇ پۇلنى ئالدىن تۆلەيدۇ . بۇ پۇل يەنە I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ ھەم II تۈركۈمدىن ئوخشاش سوممىدىكى ئىستېمال ۋاستىسىگە ئېرىشىشكە ئىشلىتىلىدۇ ؛ بۇ سەۋەبتىن 500 فوند ستېرلىڭ يەنە II تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ . ئەمدى II تۈركۈم كاپىتالىستلىرى ئىلگىرىكىگە ئوخشاش 500 فوند ستېرلىڭ پۇل ۋە 2000 فوند ستېرلىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئىگە بولىدۇ . لېكىن ، كېيىنكىسى تاۋار كاپىتالى شەكلىدىن يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنىپ كەتكەن بولىدۇ . 5000 فوند ستېرلىڭ تاۋار مىقدارىنىڭ ئوبوروتى 1500 فوند ستېرلىڭنى ئىشلىتىش ئارقىلىق تاماملانغان بولىدۇ . يەنى ، 1 . I تۈركۈم ئىشچىلارغا 1000 فوند



ستېرلىڭ تۆلەپ ئوخشاش قىممەت سوممىسىدىكى ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدۇ ؛ 2 . ئىشچىلار بۇ 1000 فوند ستېرلىڭغا II تۈركۈمدىن تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ ؛ 3 . II تۈركۈم يەنە بۇ پۇلغا I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ . دېمەك ، I تۈركۈم 1000 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا يەنە قايتىدىن ئېرىشىدۇ ؛ 4 . II تۈركۈم 500 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ ؛ 5 . I تۈركۈم بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا II تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ ؛ 6 . II تۈركۈم بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ ؛ 7 . I تۈركۈم بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا II تۈركۈمدىن تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ . دېمەك ، 500 فوند ستېرلىڭ II تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ . II تۈركۈم بۇ 500 فوند ستېرلىڭنى تاۋار شەكلىدىكى 2000 فوند ستېرلىڭنىڭ سىرتىدا باشقىدىن ئوبوروتقا سالغان بولۇپ ، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئۈچۈن ئوبوروتتىن تاۋار شەكلىدىكى ھەرقانداق قىممەتداش نەرسىنى چىقىرىۋالمايدۇ . (47)

دېمەك ، ئالماشتۇرۇش مۇنداق ئېلىپ بېرىلىدۇ :

1 . I تۈركۈم 1000 فوند ستېرلىڭ پۇل تۆلەپ ئەمگەك كۈچى ، يەنى 1000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ تاۋار سېتىۋالىدۇ .

(47) مۇشۇ يەردە بايان قىلىنغىنى ئالدىدا (374 ـ بەت ①) بايان قىلىنغىنى بىلەن ئازراق ئوخشىمايدۇ. ئالدىدا، I تۈركۈممۇ مۇستەقىل بىر سوممىا 500 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروتقا سالىدۇ دەپ بايان قىلىنغان بولسا، بۇ يەردە پەقەت II تۈركۈم ئوبوروتنى ئۈستلىمە پۇل ماتېرىيالى بىلەن تەمىنلەيدۇ دەپ بايان قىلىندى. لېكىن بۇنىڭلىق بىلەن ئاخىرقى يەكۈن ئۆزگەرمەيدۇ. — ف • ئې •

① مۇشۇ تومنىڭ 788 ـ بېتىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن

2 . ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ پۇل سوممىسى 1000 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققىگە Ⅱ تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرى ، يەنى 1000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ تاۋار سېتىۋالىدۇ .

3 . Ⅱ تۈركۈم ئىشچىلاردىن ئېرىشكەن 1000 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن ئوخشاش قىممەتتىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ، يەنى 1000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ تاۋار سېتىۋالىدۇ .

شۇڭا ، 1000 فوند ستېرلىڭ پۇل ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدە I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ .

4 . Ⅱ تۈركۈم 500 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ، يەنى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ تاۋار سېتىۋالىدۇ .

5 . I تۈركۈم بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا Ⅱ تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرى ، يەنى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ تاۋار سېتىۋالىدۇ .

6 . Ⅱ تۈركۈم بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ، يەنى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ تاۋار سېتىۋالىدۇ .

7 . I تۈركۈم بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا Ⅱ تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرى ، يەنى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ تاۋار سېتىۋالىدۇ .

ئالماشتۇرۇلىدىغان تاۋار قىممىتىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى 5000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولىدۇ .

Ⅱ تۈركۈم سېتىۋالغاندا تۆلىگەن 500 فوند ستېرلىڭ Ⅱ تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ .

نەتىجە مۇنداق بولىدۇ .

1 . I تۈركۈم كاپىتالىستلىرى دەسلەپتە ئوبوروتقا سالغان



پۇل شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال 1000 فوند ستېرلىڭغا ئىگە بولىدۇ ؛ بۇنىڭدىن باشقا ، يەنە ئۆزلىرىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئۈچۈن ، ئۆزىنىڭ تاۋار مەھسۇلاتى شەكلىدە 1000 فوند ستېرلىڭ چىقىم قىلىدۇ . يەنى ، ئۇ قىممەت سوممىسى 1000 فوند ستېرلىڭلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىش ئارقىلىق ئېرىشكەن پۇلنى چىقىم قىلىدۇ .

يەنە بىر تەرەپتىن ، پۇل شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىدىغان ماددىي شەكلى ، يەنى ئەمگەك كۈچى ئىستېمال ئارقىلىق ساقلىنىپ قېلىپ ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ ھەم ئۇنىڭ ئىگىدارلىرى ئىختىيارىدىكى بىردىنبىر تاۋار سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، ئەگەر كاپىتالىستلار داۋاملىق پۇت تىرەپ تۇرۇشنى ئويلىسا ، بۇ خىل تاۋارلارنى سېتىشى كېرەك . شۇنداق بولغاندا ، ياللانما ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلارنىڭ مۇناسىۋىتىمۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ .

2 . Ⅱ تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال ماددىي تولۇقلىمىغا ئىگە بولىدۇ ؛ ئوخشاش بىر Ⅱ تۈركۈم ئوبوروتقا ئالدىن تۆلىگەن 500 فوند ستېرلىڭمۇ ئۇلارغا قايتىپ كېلىدۇ .

I تۈركۈمدىكى ئىشچىلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، ئوبوروت W — G — W دىن ئىبارەت ئاددىي ئوبوروتتۇر : $\overset{1}{\breve{W}}$ (ئەمگەك كۈچى) $\overset{2}{\check{G}}$ — (1000 فوند ستېرلىڭ ، I تۈركۈم ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى) $\overset{3}{\breve{W}}$ — (قىممىتى 1000 فوند ستېرلىڭ بولغان زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى) ؛ بۇ 1000 فوند ستېرلىڭ تاۋار شەكلىدىكى ، يەنى تۇرمۇش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس

كاپىتالنى ئوخشاش قىممەت سوممىسىغا ئىگە پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ.

Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ جەريان G — W دىن ئىبارەت، ئۇلارنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ بىر قىسمى پۇل شەكلىگە، پۇل شەكلىدىن يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمىغا، يەنى ئۇلارغا زۆرۈر بولغان بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئايلىنىش جەريانىدۇر.

Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قالغان قىسمىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن G (500 فوند ستېرلىڭ)نى ئالدىن تۆلىگەندە Ⅱc دا يەنە تاۋار (ئىستېمال ۋاسىتىلىرى) شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان ئاشۇ قىسمىنىڭ پۇل شەكلىگە ئايلىنىدىغانلىقىنى مۆلچەرلەپ بولىدۇ؛ Ⅱ تۈركۈمدە G نى ئىشلىتىپ سېتىۋالغان، W نى I تۈركۈم ساتقان مۇشۇنداق بىر W — G ھەرىكىتىدە، پۇل (Ⅱ) ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىغا ئايلىنىدۇ، G — W ھەرىكىتى ئارقىلىق (I) W پۇلغا ئايلىنىدۇ. لېكىن بۇ پۇللار ھەرگىزمۇ I تۈركۈمدىكى كاپىتال قىممىتىنىڭ ھەرقانداق تەركىبىي قىسمىغا ۋەكىللىك قىلمايدۇ. بەلكى ئىستېمال ۋاسىتىلىرىغىلا ئىشلىتىلىدىغان پۇللاشقان قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ.

ئوبوروت G′ — W′ … P … W — G دا، بىر كاپىتالىستنىڭ بىرىنچى ھەرىكىتى W — G يەنە بىر كاپىتالىستنىڭ ئەڭ ئاخىرقى بىر ھەرىكىتى G′ — W′ (ياكى ئۇنىڭ بىر قىسمى) بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن G ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى W غا ئايلىنىدۇ، W نى سېتىۋالغۇچى (ئۇ بۇ W نى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ)غا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ۋەكىللىك قىلامدۇ ياكى



ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ۋەكىللىك قىلامدۇ ۋە ياكى قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلامدۇ، بۇ تاۋار ئوبوروتى بىلەن پۈتۈنلەي مۇناسىۋەتسىز.

I تۈركۈم تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ تەركىبىي قىسمى v + m غا نىسبەتەن ئېيتقاندا، I تۈركۈمنىڭ ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان پۇلى ئۇنىڭ ئوبوروتقا سالغان پۇلىدىن كۆپ بولىدۇ. بىرىنچى، ئۇنىڭ 1000 فوند ستېرلىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى ئۇنىڭغا قايتىپ كېلىدۇ؛ ئىككىنچى، ئۇ 500 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ساتىدۇ (يۇقىرىدا ئېيتىلغان تۆتىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇشقا قاراڭ)، بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ يېرىمى پۇلغا ئايلىنىدۇ؛ ئۇندىن كېيىن (ئالتىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇش) يەنە 500 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى، يەنى ئۆزىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ قالغان يېرىمىنى ساتىدۇ. بۇنىڭ بىلەن قوشۇمچە قىممىتىنىڭ ھەممىسىنى پۇل شەكلىدە ئوبوروتتىن چىقىرىۋالىدۇ؛ دېمەك ئارقا - ئارقىدىن ئېلىپ بېرىلىدىغىنى مۇنداق بولىدۇ: 1. ئۆزگىرىشچان كاپىتال قايتىدىن 1000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ پۇلغا ئايلىنىدۇ؛ 2. قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ پۇلغا ئايلىنىدۇ؛ 3. قوشۇمچە قىممەتنىڭ قالغان يېرىمى 500 فوند ستېرلىڭغا تەڭ پۇلغا ئايلىنىدۇ؛ شۇڭا، جەمئىي 1000v + 1000m بولسا 2000 فوند ستېرلىڭغا تەڭ پۇلغا ئايلىنىدۇ. I تۈركۈم (بىز كېيىن تەكشۈرىدىغان Ic نى قايتا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ۋاسىتىسى بولغان ھەر خىل ئالماشتۇرۇش بۇنىڭ سىرتىدا) ئوبوروتقا پەقەت 1000 فوند ستېرلىڭنى سالغان بولسىمۇ، لېكىن ئوبوروتتىن بىر ھەسسىدىن

كۆپ پۇل چىقىرىۋالىدۇ. ئەلۋەتتە پۇللاشقان (G غا ئايلانغان) m ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئىشلىتىلگەن ھامان، باشقىلار (Ⅱ) نىڭ قولىغا ئۆتۈپ كېتىدۇ. Ⅰ تۈركۈم كاپىتالىستلىرى پۇل شەكلىدە چىقىرىۋالغان قىممەت پەقەت ئۇلارنىڭ تاۋار شەكلىدە سالغان قىممىتىگە باراۋەر بولىدۇ؛ بۇ قىممەت قوشۇمچە قىممەت بولىدۇ، يەنى كاپىتالىستلار بۇنىڭ ئۈچۈن بىر تىيىنمۇ چىقارمايدۇ. بۇ پاكىت بۇ خىل تاۋارنىڭ قىممىتىدە مۇتلەق ھېچنەرسىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ؛ دېمەك، بۇ پاكىتنىڭ ھېچقانداق ئەھمىيىتى يوق. چۈنكى، بۇ يەردە گەپ تاۋار ئوبوروتىدىكى قىممەت ئالماشتۇرۇشىدا بولۇۋاتىدۇ. قوشۇمچە قىممەتتىن ئايلانغان پۇل شەكلى ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتال ئۆزىنىڭ ئايلىنىشىدا ئۆتىدىغان باشقا بارلىق شەكىللەرگە ئوخشاش يوقاپ كېتىدۇ. ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇل شەكلىدە تۇرۇش ۋاقتى Ⅰ تۈركۈمدىكى تاۋار پۇلغا ئايلانغاندىن تارتىپ ئارقىدىنلا يۈز بېرىدىغان Ⅰ تۈركۈمدىكى پۇلنىڭ Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋارغا ئايلىنىشىغىچە بولغان ئارىلىقتا بولىدۇ.

ئوبوروت دەۋرى بىرقەدەر قىسقا ياكى ئاددىي تاۋار ئوبوروتى نۇقتىئىنەزىرىدىن قاراپ، ئوبوروتقا سېلىنغان پۇلنىڭ ئوبوروتى خېلى تېز بولىدۇ دەپ پەرەز قىلغاندا، ئالماشتۇرۇلىدىغان تاۋار قىممىتى ئوبوروتى ئۈچۈن ئازراق پۇل بولسىلا بولىدۇ. ئەگەر ئارقا - ئارقىدىن ئېلىپ بېرىلىدىغان ئالماشتۇرۇشنىڭ قېتىم سانى بېكىتىلگەن بولسا، بۇ پۇل سوممىسىنى ئوبوروتتىكى تاۋار باھاسىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى ياكى قىممىتىنىڭ ئومۇمىي سوممىسى بەلگىلەيدۇ. بۇ يەردە قوشۇمچە قىممەت ۋە كاپىتال قىممىتىنىڭ بۇ قىممەت ئومۇمىي سوممىسىنى ھاسىل قىلىدىغان نىسبىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنىڭ ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق.



ئەگەر بىزنىڭ مىسالىمىزدا Ⅰ تۈركۈمدىكى ئىش ھەققى ھەر يىلدا تۆت قېتىم بېرىلسە، $4 \times 250 = 1000$ بولىدۇ. دېمەك، 250 فوند ستېرلىڭ پۇل Ⅰv — $\frac{1}{2}$ Ⅱc ئوتتۇرىسىدىكى ھەم ئۆزگىرىشچان كاپىتال Ⅰv بىلەن Ⅰ تۈركۈمدىكى ئەمگەك كۈچى ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروتنى تاماملاشقا يېتىشىدۇ. ئوخشاشلا، ئەگەر Ⅰm بىلەن Ⅱc ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت تۆت قېتىملىق ئوبوروت ئارقىلىق تاماملانسىمۇ، يەنىلا 250 فوند ستېرلىڭ كېتىدۇ؛ شۇڭا، ئومۇملاشتۇرۇپ ئېيتقاندا، 5000 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى تاۋار ئوبوروتىنى تاماملاشتا پەقەت 500 فوند ستېرلىڭ پۇل سوممىسى ياكى پۇل كاپىتالى كېتىدۇ. بۇ ۋاقىتتا، قوشۇمچە قىممەت ئىككى قېتىمغا بۆلۈنۈپ ھەر قېتىمدا يېرىمى پۇلغا ئايلانماستىن، بەلكى تۆت قېتىمغا بۆلۈنۈپ، ھەر قېتىمدا $\frac{1}{4}$ قىسمى پۇلغا ئايلىنىدۇ.

ئەگەر تۆتىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇشتا Ⅱ تۈركۈم ئەمەس؛ بەلكى Ⅰ تۈركۈم سېتىۋالغۇچى بولۇپ، 500 فوند ستېرلىڭ پۇلنى ئوخشاش قىممەت مىقدارىدىكى ئىستېمال ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلغان ئەھۋالدا، Ⅱ تۈركۈم بەشىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇشتا بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ Ⅰ تۈركۈم ئالتىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇشتا، بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ Ⅱ تۈركۈم يەتتىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇشتا، يەنە بۇ 500 فوند ستېرلىڭغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. ئاخىرىدا، بۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئالدىنقى بىر خىل ئەھۋالدا Ⅱ تۈركۈمگە قايتىپ كەلگەنگە ئوخشاش Ⅰ تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ، بۇ يەردە قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇللىشىشى ئۇنىڭ

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلىرى شەخسىي ئىستېمالىغا چىقىم قىلغان پۇل ئارقىلىق رېئاللىشىدۇ. بۇ پۇل ئالدىن كۆزلىگەن كىرىمگە، يەنى سېتىلماقچى بولغان تاۋار ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتتىن ئېرىشىشنى كۆزلىگەن كىرىمگە ۋەكىللىك قىلىدۇ. بۇ قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇللىشىشى بۇ 500 فوند ستېرلىڭنىڭ قايتىپ كېلىشى بىلەن رېئاللاشمايدۇ؛ چۈنكى، II v تاۋار شەكلىگە ئىگە 1000 فوند ستېرلىڭدىن باشقا، تۆتىنچى تۇرلۇك ئالماشتۇرۇش پۈتىدىغان چاغدا I تۈركۈم يەنە 500 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروتقا سالىدۇ. بىزگە مەلۇم، بۇ ئۇستىلىمە پۇل تاۋار سېتىپ ئېرىشكەن مال پۇلى ئەمەس، ئەگەر بۇ پۇل I تۈركۈمگە قايتىپ كەلسە، I تۈركۈم پەقەت ئۆزىنىڭ ئۇستىلىمە پۇلىغا قايتا ئېرىشىدۇ، ھەرگىز ئۆزىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى پۇلغا ئايلاندۇرمايدۇ. I تۈركۈم قوشۇمچە قىممىتىنىڭ پۇللىشىشى قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تاۋار I m نىڭ سېتىلىشى ئارقىلىق رېئاللىشىدۇ، لېكىن بۇ قوشۇمچە قىممەتتىن ئايلانغان پۇل شەكىللىرىنىڭ ھەر قېتىملىق داۋاملىشىش ۋاقتىنىڭ قانچىلىك بولىدىغانلىقى تاۋار سېتىپ ئېرىشكەن پۇلنىڭ قانچىلىك ۋاقىتتىن كېيىن ئاندىن ئىستېمال ۋاستىلىرىگە قايتىدىن ئىشلىتىلىدىغانلىقىغا باغلىق بولىدۇ.

I تۈركۈم ئۇستىلىمە پۇل (500 فوند ستېرلىڭ)نى ئىشلىتىپ، II تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ بۇ پۇلنى I تۈركۈم خەجلىۋەتسە، II تۈركۈمنىڭ تاۋار شەكلىدىكى قىممەتدىشىغا ئېرىشىدۇ؛ بۇ پۇل II تۈركۈمنىڭ I تۈركۈمدىن 500 فوند ستېرلىڭ تاۋارنى سېتىۋېلىشى تۈپەيلىدىن تۇنجى قېتىم ئورنىغا قايتىپ كېلىدۇ؛ دېمەك، بۇ پۇل I تۈركۈم ساتقان تاۋارنىڭ قىممەتدىشى سۈپىتىدە قايتىپ كېلىدۇ، لېكىن



I تۈركۈم بۇ خىل تاۋار ئۈچۈن بىر تىيىنمۇ تۆلىمەيدۇ، ئۇ I تۈركۈمنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى ھاسىل قىلىدۇ، شۇنداق قىلىپ، **بۇ تۈركۈمنىڭ ئوبوروتقا سالغان پۇلى ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇپ بېرىدۇ**. ئوخشاشلا، I تۈركۈم ئىككىنچى قېتىم (ئالتىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇش) سېتىۋالغاندا، II تۈركۈمنىڭ تاۋار شەكلىدىكى قىممەتدىشىغا ئېرىشىدۇ. ئەگەر II تۈركۈم (يەتتىنچى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇشتا) I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالمىسا، ئۇ ھالدا I تۈركۈم ئەمەلىيەتتە ئىستېمال ۋاستىلىرى ئۈچۈن 1000 فوند ستېرلىڭ چىقىم قىلىدۇ — ئۆزىنىڭ بارلىق قوشۇمچە قىممىتىنى كىرىم سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىۋەتكەن — يەنى، 500 فوند ستېرلىڭ I تۈركۈمدىكى تاۋار (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى) شەكلىدە، 500 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە ئىستېمال قىلىنىپ بولغان بولىدۇ؛ ئەمما، يەنە I تۈركۈمدىكى تاۋار (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى) شەكلىدە زاپاس ساقلىغان 500 فوند ستېرلىڭ قالىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، پۇل شەكلىدىكى 500 فوند ستېرلىڭنى ئىشلىتىپ بولغان بولىدۇ.

بۇنىڭغا قارىمۇقارشى ھالدا، II تۈركۈم ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ $\frac{3}{4}$ قىسمىنى تاۋار كاپىتالى شەكلىدىن يەنە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ؛ قالغان $\frac{1}{4}$ قىسمى پۇل كاپىتالى شەكلى (500 فوند ستېرلىڭ)دە، ئەمەلىيەتتە پايدىلىنىلماي تۇرۇپ قالغان پۇل شەكلىدە ياكى فۇنكسىيىسىنى توختاتقان ۋە ئىشلىتىشنى كۈتۈپ تۇرغان پۇل شەكلىدە تۇرىدۇ. ئەگەر بۇ خىل ئەھۋال ئۇزاق مەزگىل

داۋاملاشسا، II تۈركۈم تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمىنى $\frac{1}{4}$ قىسىم قىسقارتىشى كېرەك. — لېكىن، I تۈركۈمنىڭ يۈكىگە ئايلانغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى شەكلىدىكى 500 ھەرگىزمۇ تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان قوشۇمچە قىممەت ئەمەس؛ ئۇ 500 فوند ستېرلىڭ ئالدىن تۆلەنگەن پۇل ئورنىدا — I تۈركۈم ئۆزىنىڭ 1000 فوند ستېرلىڭ تاۋار شەكلىدىكى قوشۇمچە قىممىتى سىرتىدا ئىگىلەپ تۇرغان پۇل — I تۈركۈمدە قالىدۇ. پۇل بولۇش سۈپىتى بىلەن ئۇلار ھەر ۋاقىت رېئاللىشىش شەكلىدە تۇرىدۇ؛ تاۋار بولۇش سۈپىتى بىلەن ئۇلار بەزىدە سېتىلماي قالىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، بۇ يەردە — بۇ خىل ئەھۋالدا، I تۈركۈم ۋە II تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ھەربىر ئامىلى قاپلىنىشى كېرەك — پەقەت I تۈركۈم ئەڭ دەسلەپتە قويۇۋەتكەن 500 ئالتۇن قوش قايتىپ كەلسە، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ئاندىن ئىمكانىيەت يارىلىدۇ.

بىر كاپىتالىست (بۇ يەردە يەنىلا سانائەت كاپىتالىستلىرىلا كۆزدە تۇتۇلىدۇ، ئۇلار ئۆز نۆۋىتىدە باشقا بارلىق كاپىتالىستلارنىڭ ۋەكىلىدۇر) پۇلنى ئىستېمال ۋاسىتىلىرىگە ئىشلەتسە، ئۇ بۇ پۇلدىن ئايرىلىپ تۈگەشكەن بولىدۇ. ئەگەر ئۇ كاپىتالىست تاۋارنىڭ ياردىمى بىلەن، يەنى ئۆزىنىڭ تاۋار كاپىتالىغا تايىنىپ بۇ پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىشنى بىلسىلا، بۇ پۇل يەنە ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. پۈتۈن يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ ھەربىر ئامىلىنىڭ قىممىتى، يەنى ھەربىر ئايرىم تاۋار قىممىتى، ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ بارلىق يىللىق تاۋار مەھسۇلاتى (ئۇنىڭغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، تاۋار كاپىتالىغا



تەڭ)نىڭ قىممىتى بىلەن ئوخشاش بولۇپ، ھەممىسى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى، ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ۋە قوشۇمچە قىممەتكە ئايرىلىدۇ. دېمەك، ھەربىر ئايرىم تاۋار (بارلىق تاۋار مەھسۇلاتىنى شەكىللەندۈرىدىغان ھەرقايسى ئامىللار)نىڭ پۇللىشىشى ئۆز نۆۋىتىدە يەنە بارلىق تاۋار مەھسۇلاتى ئۆز ئىچىگە ئالغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ بەلگىلىك قىسمىنىڭ پۇللىشىشىدۇر. شۇڭا، بۇ خىل ئەھۋالدا، كاپىتالىستلار ئۆزىنىڭ پۇلىنى ئوبوروتقا سېلىش (ئۇلار پۇلنى ئىستېمال ۋاسىتىلىرىگە ئىشلەتكەن ۋاقىتتا) ئارقىلىق، ئۆزىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭ پۇللىشىشىنى رېئاللاشتۇرىدۇ دېيىش پۈتۈنلەي توغرا. ئەلۋەتتە، بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغىنى ئوخشاش بىر خىل پۇل ئەمەس، بەلكى كاپىتالىست شەخسىي ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئوبوروتقا سالغان پۇل سوممىسى بىلەن باراۋەر (ياكى ئۇنىڭ ئىچىدىكى بىر قىسمى بىلەن باراۋەر) مۇئەييەن نەق پۇل سوممىسىدۇر.

ئەمەلىيەتتە، بۇ ئىككى خىل ئۇسۇلدا ئېلىپ بېرىلىدۇ:

ئەگەر كارخانا شۇ يىلى قۇرۇلغان بولسا، كاپىتالىست ئۆز كارخانىسى كىرىمىدىن شەخسىي ئىستېمال ئۈچۈن پۇل چىقىرىۋالغۇچە خېلى ئۇزاق ۋاقىت كېتىدۇ، ئەڭ ياخشى ئەھۋالدىمۇ، بىرنەچچە ئاي كېتىدۇ. لېكىن كاپىتالىست بۇنىڭلىق بىلەن ئۆز ئىستېمالىنى بىر مىنۇتمۇ توختىتىپ قويمايدۇ. ئۇ قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشەلەيدىغانلىقىنى ئالدىن كۆزلەپ، ئۆزى ئالدىن پۇل تۆلەيدۇ (بۇ پۇللار مەيلى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ بولسۇن، باشقىلاردىن قەرز ئالغان بولسۇن، بۇ يەردە ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوق)، لېكىن، بۇنىڭ بىلەن ئۇ كېيىن رېئاللىشىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ رېئاللىشىشى ئۈچۈن ئوبوروت ۋاستىسىنى ئالدىن قوللانغان بولىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر

كارخانا تىجارىتى خېلىدىن بۇيان نورمال ئېلىپ بېرىلىۋاتقان بولسا، ئۇ ھالدا چىقىم بىلەن كىرىم بىر يىلنىڭ ئوخشىمىغان مەزگىلىدە تەقسىم قىلىنىدۇ. لېكىن كاپىتالىستنىڭ ئىستېمالى ئۈزلۈكسىز داۋام قىلىدۇ. كاپىتالىست كىرىمگە ئېرىشەلەيدىغانلىقىغا كۆزى يەتكەن بولغاچقا، بۇ خىل ئىستېمالنى ئېلىپ بارىدۇ، ئىستېمال مىقدارىمۇ ئادەتتىكى ياكى مۆلچەردىكى كىرىمنىڭ بەلگىلىك نىسبىتى بويىچە ھېسابلىنىدۇ. تاۋارنىڭ بىر قىسمى سېتىلسا، شۇ يىللىق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنىڭمۇ بىر قىسمى رېئاللىشىدۇ. ئەگەر پۈتۈن بىر يىل ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنىڭ سېتىلىش مىقدارى پەقەت ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنىلا قاپلاشقا يەتسە ياكى باھا چۈشۈپ كېتىپ، پۈتۈن يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىنى ساتقاندا پەقەت ئالدىن تۆلەنگەن كاپىتالنىڭلا قىممىتىنى رېئاللاشتۇرغىلى بولسا، كاپىتالىستلارنىڭ كەلگۈسى قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشەلمەيدىغانلىقىغا كۆزى يەتكەنلىكتىن ئۇ پۇللارنى ئالدىن خىراجەت قىلىۋەتكەنلىكى ئېنىق ئاشكارىلىنىدۇ. ئەگەر كاپىتالىست ۋەيران بولسا، ئۇلارنىڭ ھەقدارلىرى ۋە سوت كوللېگىيىسى ئۇ كاپىتالىستنىڭ ئالدىن شەخسىي چىقىم قىلغانلىرىنىڭ ئۇنىڭ كارخانىسىنىڭ كۆلىمى بىلەن، بۇ خىل كارخانىنىڭ ئادەتتىكى ياكى نورمال قوشۇمچە قىممەت كىرىمى بىلەن مۇۋاپىق نىسبەتنى ساقلىغان - ساقلىمىغانلىقىنى تەكشۈرىدۇ.

ئەمما، كاپىتالىست ئۆزىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى رېئاللاشتۇرىدىغان (شۇنداقلا ئۇلارنىڭ كاپىتالى، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئوبوروتى



ئۈچۈنمۇ) پۇلنى ئوبوروتقا سېلىش كېرەك دېيىلىدىغان قاراش پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپىغا نىسبەتەن غەلىتە قاراشلا ئەمەس، ئۇ يەنە پۈتكۈل مېخانىزمنىڭ زۆرۈر شەرت - شارائىتى ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، بۇ يەردە پەقەت ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىگىلا ئىگە بولالايدىغان ئىشچىلار سىنىپى بىلەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە پۇلنى مونوپول قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە كاپىتالىستلار سىنىپىدىن ئىبارەت ئىككىلا سىنىپ بار. ئەگەر تاۋارغا مۇجەسسەملەنگەن قوشۇمچە قىممەتنى رېئاللاشتۇرۇش ئۈچۈن، زۆرۈر بولغان پۇلنى ئاۋۋال ئىشچىلار سىنىپى مەبلەغ چىقىرىپ تۆلىسە، ئاندىن بۇ غەلىتە ئەھۋال ھېسابلىنىدۇ. لېكىن، ئايرىم كاپىتالىستلار بۇ خىل تۆلەشنى ھەممىشە تۆۋەندىكى ئۇسۇل بىلەن ئېلىپ بارىدۇ: ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالغۇچىنىڭ رولىدا **پۇل چىقىم قىلىش** ئارقىلىق سېتىۋالىدۇ ياكى پۇل **تۆلەش** ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ھەر خىل ئامىلى ياكى —— ئەمگەك كۈچى ياكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. ئۇ قىممەتداش نەرسىگە ئېرىشىش ئۈچۈنلا پۇل تۆلەيدۇ. ئۇ ئوبوروتقا پۇلنى ئالدىن تۆلەشتە تاۋارنى ئوبوروتقا ئالدىن تاپشۇرۇش بىلەن ئوخشاش ئۇسۇلنى قوللىنىدۇ. بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا، ئۇ ئوبوروتنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى رولىنى ئوينايدۇ.

تۆۋەندىكى ئىككى خىل ئەھۋال ئەمەلىي جەرياننى قاراڭغۇلاشتۇرۇۋېتىدۇ:

1. **سودا كاپىتالى** (ئۇنىڭ ئەڭ دەسلەپكى شەكلى ھەممىشە پۇل بولىدۇ، چۈنكى، سودىگەر ئۆزى ھېچقانداق «مەھسۇلات» ياكى «تاۋار» ئىشلەپچىقارمايدۇ) بىلەن **پۇل كاپىتالىنىڭ** سانائەت كاپىتالىنىڭ ئوبوروتى جەريانىدا ئالاھىدە تىپتىكى كاپىتالىستنىڭ

تىجارەت ئوبيېكتى سۈپىتىدە پەيدا بولۇشى .

2 . قوشۇمچە قىممەتنىڭ — جەزمەن ئالدى بىلەن سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىدا بولىدۇ — ئوخشىمىغان كاتېگورىيىلەرگە ئايرىلىشى . بۇ كاتېگورىيىلەرنىڭ ۋەكىللىرىدىن سانائەت كاپىتالىستلىرىدىن باشقا ، يەنە يەر ئىگىلىرى (يەر ئىجارىسى ئالىدىغانلار ) ، جازانىخورلار (ئۆسۈم ئالىدىغانلار ) قاتارلىقلار ، شۇنداقلا يەنە ھۆكۈمەت ۋە ئۇنىڭ ئەمەلدارلىرى ، تەييارتاپلار بار . بۇ كاساپەتلەر سانائەت كاپىتالىستلىرى ئالدىدا سېتىۋالغۇچى بولىدۇ ۋە شۇ تەرزدە سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ تاۋارلىرىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇپ بېرىدۇ . ئۇلار «پۇل»نى ئوبوروتقا سالىدۇ . سانائەت كاپىتالىستلىرى ئۇلاردىن بۇ پۇلنى ئالىدۇ . بۇنىڭدا ، ئەڭ دەسلەپ ئېرىشكەن ھەم داۋاملىق ئېرىشىپ تۇرىدىغان بۇ پۇلنىڭ نەدىن كېلىدىغانلىقىنى كىشىلەر ھەمىشە ئېسىدىن چىقىرىپ قويىدۇ .

## VI . I تۇركۇمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال[48]

ئەمدى بىزگە I تۇركۇمدىكى c I 4000 گە تەڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالنى تەتقىق قىلىشلا قالدى . بۇ قىممەت I تۇركۇمنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىدا قايتا نامايان بولغان قىممەتكە ، يەنى شۇ تاۋار مىقدارىنى ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ . قايتا نامايان بولغان بۇ قىممەت I تۇركۇمدىكى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ھاسىل بولغان قىممەت ئەمەس ، بەلكى شۇ يىلىنىڭ ئالدىدا ئۆزگەرمەس

(48) تۆۋەندىكىلەر II ئورىگىنالدىن ئېلىنغان.



قىممەت سۈپىتىدە ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ مۇئەييەن قىممىتى سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شۇ جەريانىغا قوشۇلغان قىممەت . ئۇ ئەمدى I تۇركۇمنىڭ II تۇركۇم تەرىپىدىن قوبۇل قىلىنمىغان پۈتۈن تاۋار مىقدارىدا ساقلىنىپ تۇرىدۇ . دېمەك ، تېخىچە I تۇركۇمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا قېپقالغان بۇ تاۋار مىقدارىنىڭ قىممىتى شۇ كاپىتالىستلارنىڭ يىللىق ئومۇمىي تاۋار مەھسۇلاتى قىممىتىنىڭ $\frac{2}{3}$ ئۈلۈشىگە باراۋەر كېلىدۇ . بىز بىر خىل ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىۋاتقان ئايرىم كاپىتالىست ھەققىدە شۇنى ئېيتىشىمىز مۇمكىنكى ، بۇ كاپىتالىست ئۆزىنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنى سېتىپ ، ئۇنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ . ئۇ ئۆزىنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنى پۇلغا ئايلاندۇرغان چاغدا ، ئۆز مەھسۇلاتىنىڭ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمىنىمۇ پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ . شۇنىڭدىن كېيىن ، ئۇ پۇلغا ئايلانغان قىممەتنىڭ شۇ قىسمىغا باشقا تاۋار ساتقۇچىلاردىن ئۆزى ئۈچۈن يەنە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ ياكى ئۆز مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمىنى يېڭىۋاشتىن ئۆزگەرمەس ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ماددىي شەكىلگە ئايلاندۇرىدۇ . بۇنداق پەرەز قىلىش ئەمدى كۇپايە قىلمايدۇ . I تۇركۇمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان ھەممە كاپىتالىستنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئۇنىڭدىن تاشقىرى ، كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا قېپقالغان تاۋار مەھسۇلاتى 4000 ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ ؛ ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ بۇ قىسمىنى ئۇنىڭ باشقا ھەرقانداق قىسمى بىلەن ئالماشتۇرۇشقا بولمايدۇ ، چۈنكى ، يىللىق

مەھسۇلاتنىڭ ئۇنىڭ بىلەن ئالماشتۇرۇشقا بولىدىغان باشقا ھېچقانداق قىسمى قالمىغان. مۇشۇ 4000 نى ھېسابقا ئالمىغاندا، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ باشقا قىسىملىرى پۈتۈنلەي ئۆز جايىنى تېپىپ بولغان؛ يىللىق مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى ئىجتىمائىي ئىستېمال فوندىغا كەتكەن بولسا، باشقا قىسمى II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلاشقا كەتكەن. II تۈركۈمنىڭ I تۈركۈم بىلەن ئالماشتۇرالايدىغان ھەممە نەرسىسى پۈتۈنلەي ئالماشتۇرۇلۇپ بولغان.

I تۈركۈمدىكى ھەممە تاۋار مەھسۇلاتنىڭ ناتۇرال شەكلىدىن ئالغاندا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئۆزىدىكى ماددىي ئامىللاردىن ھاسىل بولغانلىقىنى ئېتىبارغا ئالىدىغانلا بولساق، قىيىنچىلىق ئاسانلا ھەل بولىدۇ. بۇ يەردە خۇددى II تۈركۈمدە يۈز بەرگەن ئەھۋالنىڭ ئۆزى يۈز بېرىدۇ، پەقەت ساھەسىلا ئوخشىمايدۇ. II تۈركۈمدە پۈتۈن تاۋار مەھسۇلاتى ئىستېمال ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ، شۇڭا، ئۇنىڭ شۇ تاۋار مەھسۇلاتى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممەت بىلەن ئۆلچىنىدىغان قىسمى ئۆز تۈركۈمىدىكى ئىشلەپچىقارغۇچىلار تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىشى مۇمكىن. I تۈركۈمدە پۈتۈن تاۋار مەھسۇلاتى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن، يەنى قۇرۇلما، ماشىنا، قاچا-قۇچا، خام ئەشيا ھەم قوشۇمچە ماتېرىياللار ۋە باشقىلاردىن تەركىب تاپىدۇ. شۇڭا، ئۇنىڭ شۇ تارماقتا سەرپ قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلايدىغان قىسمى ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلىدە يېڭىۋاشتىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولۇپ دەرھال فۇنكسىيە ئۆتىشى مۇمكىن. ئۇ ئوبوروتقا كىرگەن تەقدىردىمۇ I تۈركۈم دائىرىسىدە ئوبوروت



قىلىنىدۇ. ناتۇرال شەكلىدىكى تاۋار مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىنى II تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۆزى ئىستېمال قىلسا، بىر قىسمىنى I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىدۇ.

I تۈركۈمدە ئىستېمال قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى I تۈركۈمدىكى تاۋار مەھسۇلاتنىڭ 4000 گە باراۋەر بولغان قىسمىدا قايتا نامايان بولىدۇ، يەنە كېلىپ ئۆزگەرمەس ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ناتۇرال شەكىلدە قايتا نامايان بولىدۇ. II تۈركۈمدە، 3000 تاۋار مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئىش ھەققى بىلەن قوشۇمچە قىممەتكە تەڭ كېلىدىغان قىسمى ( = 1000 ) II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلارنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا بىۋاسىتە قوشۇلىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ تاۋار مەھسۇلاتنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى ( = 2000 ) II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالىغا قايتىدىن قوشۇلالمايدۇ، ئۇ I تۈركۈم بىلەن ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق قاپلىنىشى كېرەك.

بۇنىڭ ئەكسىچە، I تۈركۈمدىكى 6000 تاۋار مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئىش ھەققى بىلەن قوشۇمچە قىممەتكە تەڭ كېلىدىغان قىسمى ( = 2000 ) ئۆزىنى ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا قوشۇلمايدۇ ھەمدە ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلىدىن ئالغاندىمۇ قوشۇلالمايدۇ. ئۇ ئاۋۋال II تۈركۈم بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشى شەرت. يەنە بىر تەرەپتىن، شۇ مەھسۇلاتنىڭ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى = 4000، شۇنداق ناتۇرال شەكىلدە بولىدۇكى، بۇ شەكىلدىكى ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى، — ئەگەر I تۈركۈمدىكى بىر پۈتۈن كاپىتالىستلار سىنىپى نۇقتىسىدىن تەكشۈرۈلگەندە، — بىۋاسىتە I تۈركۈمنىڭ

ئۆزگەرمەس كاپىتالى بولۇپ قايتىدىن فۇنكسىيە ئۆتىيەلىشى مۇمكىن. ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، I تۈركۈمدىكى پۈتۈن مەھسۇلات شۇنداق ئىستېمال قىممەتلىرىدىن تەركىب تاپىدۇكى، بۇ ئىستېمال قىممەتلىرى ئۆزلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىدىن ئالغاندا، — كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى شارائىتىدا، — ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئامىلى بولۇپلا رول ئوينىشى مۇمكىن. دېمەك، قىممىتى 6000 بولغان بۇ مەھسۇلاتنىڭ $\frac{1}{3}$ ى (2000 ى) II تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى قاپلىسا، قالغان $\frac{2}{3}$ سى I تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى قاپلايدۇ.

I تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالى بىرمۇنچىلىغان تۈرلۈك كاپىتال گۇرۇپپىلىرىدىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ كاپىتاللار ئۆز ئالدىغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان تۈرلۈك تارماقلارغا سېلىنىدۇ، بەزىلىرى چويۇن زاۋۇتلىرىغا سېلىنسا، بەزىلىرى كۆمۈركانلىرىغا سېلىنىدۇ، ۋەھاكازالار. شۇنداق كاپىتال گۇرۇپپىلىرىنىڭ ياكى شۇنداق ئىجتىمائىي كاپىتال گۇرۇپپىلىرىنىڭ ھەربىرى ئۆز نۆۋىتىدە، مۇستەقىل فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان تۈرلۈك مىقداردىكى بىرمۇنچە ئايرىم كاپىتالدىن تەركىب تاپىدۇ. ئاۋۋال ئىجتىمائىي كاپىتال، مەسىلەن 7500 (بۇ مىليون خانا ۋە باشقا خانا بىلەن ئىپادىلىنىشى مۇمكىن) ھەر خىل كاپىتال گۇرۇپپىلىرىغا بۆلۈنىدۇ؛ قىممىتى 7500 بولغان ۋە ئالاھىدە قىسىملارغا بۆلۈنگەن ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ھەربىرى ئايرىم - ئايرىم ھالدا ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا سېلىنىدۇ؛ ھەربىر ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا سېلىنغان ئىجتىمائىي كاپىتال قىممىتى ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلى بويىچە



قىسمەن ھالدا ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپسا، قىسمەن ھالدا شۇ تارماقلارنىڭ ئىشلىرى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ۋە شۇنىڭغا لايىق ماھارەتكە ئىگە ئەمگەك كۈچىدىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ ئەمگەك كۈچى ئىش تەقسىماتىغا ۋە ئايرىم ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىنىڭ ھەربىرىدە شۇ ئەمگەك كۈچى ئۈستىگە ئالغان ئەمگەكنىڭ ئالاھىدە تۈرىگە قاراپ، بىر - بىرىدىن پەرقلىنىدۇ. ھەربىر ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا سېلىنغان ئىجتىمائىي كاپىتال ئۆز نۆۋىتىدە شۇ تارماقلارغا سېلىنغان ۋە مۇستەقىل فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان ئايرىم كاپىتاللارنىڭ يىغىندىسىدىن تەركىب تاپىدۇ. ئۆز - ئۆزىدىن مەلۇمكى، بۇ يەردە ئېيتىلغان ئەھۋال I تۈركۈمگىمۇ، II تۈركۈمگىمۇ مۇۋاپىق كېلىۋېرىدۇ.

I تۈركۈمنىڭ تاۋار مەھسۇلاتى شەكلىدە قايتا نامايان بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىگە كەلسەك، ئۇنىڭ بىر قىسمى ئۆزىنى مەھسۇلات سۈپىتىدە ئىشلەپچىقارغان ئالاھىدە ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا (ياكى ئۇنىڭ بىرەر كارخانىسىغا بولسىمۇ) ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە قايتىدىن ئىشتىراك قىلىدۇ. مەسىلەن، دان ئىشلەپچىقىرىشقا دان، كۆمۈر ئىشلەپچىقىرىشقا كۆمۈر، تۆمۈر ئىشلەپچىقىرىشقا ماشىنا شەكلىدىكى تۆمۈر قايتىدىن ئىشتىراك قىلىدۇ، ۋەھاكازا.

I تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنى تەشكىل قىلغۇچى بىر قىسىم مەھسۇلات ئۆزىنىڭ ئالاھىدە ياكى ئايرىم ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىغا قايتىدىن بىۋاسىتە ئىشتىراك قىلمىغان چاغدا ئۆز ئورنىنىلا ئالماشتۇرىدۇ، خالاس. بۇ مەھسۇلاتلار I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشقا تارمىقىغا ناتۇرال شەكلىدە ئىشتىراك قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ئورنىنى I تۈركۈمنىڭ باشقا

ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىكى مەھسۇلاتلار ماددىي بۇيۇم بىلەن قاپلايدۇ. بۇ شۇ مەھسۇلاتلارنىڭ ئورنىنى ئالماشتۇرۇشىدىنلا ئىبارەت. ئۇلارنىڭ ھەممىسى I تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى قاپلايدىغان ئامىل سۈپىتىدە I تۈركۈمگە قايتىدىن كىرىدۇ، كىرگەندىمۇ I تۈركۈمنىڭ شۇ تارمىقىغا ئەمەس، باشقا تارمىقىغا كىرىدۇ. بۇ يەردە، ئالماشتۇرۇش I تۈركۈم كاپىتالىستلىرى ئوتتۇرىسىدىلا بولىدىغان بولسا، بۇنداق ئالماشتۇرۇش ناتۇرال شەكىلدىكى بىر ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ناتۇرال شەكىلدىكى ئىككىنچى بىر ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن، بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئىككىنچى بىر خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشىدىن ئىبارەت بولىدۇ. مانا بۇ I تۈركۈمدىكى تۈرلۈك ئايرىم ئۆزگەرمەس كاپىتال بۆلەكلىرىنىڭ ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلۇشىدۇر. مەھسۇلاتلار ئۆز ئىشلەپچىقىرىش تارمىقىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە بىۋاستە ئىستېمال قىلىنمايدىغانلا بولسا، ئۆزى ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئورۇندىن باشقا ئىشلەپچىقىرىش ئورنىغا ئۆتىدۇ - دە، بىر - بىرىنى قاپلايدۇ. ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا (II تۈركۈمدىكى قوشۇمچە قىممەتتە بولغان ئەھۋالغا ئوخشاش)، I تۈركۈمدىكى ھەربىر كاپىتالىست شۇ 4000 ئۆزگەرمەس كاپىتالدىكى شېرىكلىك ھەسسىسىگە قاراپ شۇ تاۋارنىڭ ئومۇمىي مىقدارىدىن ئۆز ئېھتىياجىغا يارىشا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى چىقىرىۋالىدۇ. ئەگەر ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بولماي، بەلكى ئىجتىمائىي ئاساستىكى ئىشلەپچىقىرىش بولسا ئىدى، روشەنكى، I تۈركۈمدىكى شۇ مەھسۇلاتلارمۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەقسىتى بىلەن شۇ تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى



ئوتتۇرىسىدا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە قايتىدىن تەقسىم قىلىنىپ تۇرغان، بىر قىسمى شۇ مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقارغۇچى تارماقلارنىڭ ئۆزىدە قالغان، يەنە بىر قىسمى باشقا ئىشلەپچىقىرىش ئورۇنلىرىغا ئۆتۈپ كەتكەن بولاتتى، بۇنىڭ بىلەن شۇ تۈركۈمدىكى تۈرلۈك ئىشلەپچىقىرىش ئورۇنلىرى ئوتتۇرىسىدا ئۆزلۈكسىز باردى - كەلدى ھەرىكىتى بولۇپ تۇرغان بولاتتى.

## VII . ئىككى تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە قوشۇمچە قىممەت

ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمىي قىممىتى شۇ يىلى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان II تۈركۈمنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ۋە II تۈركۈمنىڭ يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممىتى (يەنى شۇ يىلى II تۈركۈمدە ئىشلەپچىقىرىلغان قىممەت) بىلەن I تۈركۈمنىڭ شۇ يىلى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ۋە يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەت (دېمەك شۇ يىلى I تۈركۈمدە ئىشلەپچىقىرىلغان قىممەت)نىڭ قوشۇلمىسىغا تەڭ بولىدۇ.

دېمەك، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا، ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمىي قىممىتى يىللىق مەھسۇلات قىممىتىگە، يەنى ئىجتىمائىي ئەمگەك شۇ يىلى ئىشلەپچىقارغان ھەممە قىممەتكە باراۋەر كېلىدۇ. بۇنىڭ شۇنداق بولۇشى مۇقەررەر، چۈنكى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش داۋامىدا

ئاشۇ ھەممە قىممەت ئىستېمال قىلىنىپ تۈگەيدۇ .

پۈتۈن ئىجتىمائىي ئىش كۈنى ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ : 1 . زۆرۈر ئەمگەك ؛ بۇ ئەمگەك بىر يىلدا $1500v$ قىممەت يارىتىدۇ ؛ 2 . قوشۇمچە ئەمگەك ؛ بۇ ئەمگەك $1500m$ ئۈستىلىمە قىممەت ياكى قوشۇمچە قىممەت يارىتىدۇ . بۇ ئىككى قىممەتنىڭ يىغىندىسى بولغان 3000 شۇ يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئىستېمال ۋاستىلىرى 3000 نىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ . دېمەك ، بىر يىلدا ئىشلەپچىقىرىلغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمىي قىممىتى ئومۇمىي ئىجتىمائىي ئىش كۈنىدە شۇ يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئومۇمىي قىممەتكە ، ئىجتىمائىي ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن ئىجتىمائىي قوشۇمچە قىممەتنىڭ قوشۇلمىسىغا ، يەنى شۇ يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان پۈتۈن يېڭى مەھسۇلاتقا باراۋەر كېلىدۇ .

لېكىن بىزگە ئايانكى ، گەرچە بۇ ئىككى قىممەت مىقدارى بىر - بىرىگە تەڭ بولسىمۇ ، $\mathrm{II}$ تۈركۈمدىكى تاۋارنىڭ ، يەنى ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمىي قىممىتى بۈنىڭلىق بىلەن ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شۇ تۈركۈمدە ئىشلەپچىقىرىلغان بولمايدۇ . بۇ ئىككى قىممەت مىقدارى شۇنىڭ ئۈچۈن بىر - بىرىگە تەڭ بولىدۇكى ، $\mathrm{II}$ تۈركۈمدە قايتا نامايان بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى $\mathrm{I}$ تۈركۈمدە يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان قىممەتكە (ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ قوشۇلمىسىغا ) باراۋەر كېلىدۇ ؛ شۇڭا $\mathrm{I}(v+m)$ گە ( $\mathrm{II}$ تۈركۈم )دىكى مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۈچۈن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىگە ۋەكىللىك قىلغۇچى بىر قىسىم مەھسۇلاتنى سېتىۋېلىشقا بولىدۇ . $\mathrm{II}$ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۈچۈن $c+v+m$ گە بۆلۈنىدىغان مەھسۇلات قىممىتىنى



ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرگەندە نېمە ئۈچۈن $v+m$ گە بۆلۈش مۇمكىن بولىدىغانلىقى ئەنە شۇنىڭدىن ئايان بولىدۇ . بۇنىڭ بۇنداق بولۇشىدىكى سەۋەب شۇكى ، $\mathrm{II}\,c$ بۇ يەردە $\mathrm{I}(v+m)$ گىلا باراۋەر كېلىدۇ ، ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ بۇ ئىككى تەركىبىي قىسمى ئۆزلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىنى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ئۆزئارا ئالماشتۇرىدۇ . بۇ ئالماشتۇرۇش نەتىجىسىدە ، $\mathrm{II}\,c$ قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، $\mathrm{I}(v+m)$ بولسا ، قايتىدىن ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ .

دەل مۇشۇ خىل ئەھۋال تۈپەيلىدىن ئا • سمىت يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى $v+m$ غا بۆلۈنىدۇ دەپ كېسىپ ئېيتقان . بۇ خىل قاراشتا : بىرىنچى ، پەقەت ئىستېمال ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان ئاشۇ قىسىم يىللىق مەھسۇلاتلار تەتبىقلىنىدۇ ؛ ئىككىنچى ، بۇنىڭ تەتبىقلىنىشى ھەرگىزمۇ بارلىق قىممەت $\mathrm{II}$ تۈركۈمدە ئىشلەپچىقىرىلغان ، ئۇنىڭ مەھسۇلات قىممىتى $\mathrm{II}$ تۈركۈمدە ئالدىن تۆلەيدىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىگە $\mathrm{II}$ تۈركۈم ئىشلەپچىقارغان قوشۇمچە قىممەتنى قوشقانغا باراۋەر دېگەنلىك ئەمەس ، بەلكى $\mathrm{II}(c+v+m)=\mathrm{II}(v+m)+\mathrm{I}(v+m)$ دىن دېرەك بېرىدۇ ياكى $\mathrm{II}\,c=\mathrm{I}(v+m)$ سەۋەبىدىن شۇنداق بولىدۇ .

بۇنىڭدىن تۆۋەندىكى خۇلاسە كېلىپ چىقىدۇ :

ئىجتىمائىي ئىش كۈنى (يەنى پۈتۈن ئىشچىلار سىنىپىنىڭ يىل بويى سەرپ قىلغان ئەمگىكى ) ھەربىر ئايرىم ئىش كۈنىگە ئوخشاش زۆرۈر ئەمگەك ۋە قوشۇمچە ئەمگەك دېيىلگەن ئىككى قىسىمغىلا بۆلۈنىدۇ ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئاشۇ ئىش كۈنىدە ئىشلەپچىقارغان قىممەتمۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ، يەنى

ئىشچى ئۆزىنىڭ تەكرار ۋۇجۇدقا كېلىشى ئۈچۈن كېرەكلىك ۋاسىتىلەرنى سېتىۋالىدىغان قىممەت بىلەن قوشۇمچە قىممەت، يەنى كاپىتالىست ئۆزىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان قىممەت دېگەن ئىككى قىسىمغىلا بۆلۈنىدۇ، شۇنداقتىمۇ ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرگەندە، ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ بىر قىسمى مەخسۇس **يېڭى ئۆزگەرمەس كاپىتال ئىشلەپچىقىرىشقا**، يەنى ئەمگەك جەريانىدا مەخسۇس ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بولۇپ ۋە شۇنىڭ بىلەن بىر قاتاردا داۋام قىلىدىغان قىممەت كۆپەيتىش جەريانىدا ئۆزگەرمەس كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە ئىجرا قىلىدىغان مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدۇ. بىزنىڭ پەرىزىمىزچە، پۈتۈن ئىجتىمائىي ئىش كۈنى 3000 پۇل قىممىتى بولۇپ ئىپادىلەنسە، بۇ قىممەتنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمى بولغان 1000 نىلا ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى، يەنى پۈتۈن ئىجتىمائىي ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن پۈتۈن قوشۇمچە قىممەتنى ئاخىرقى ھېسابتا رېئاللاشتۇرىدىغان تاۋارلارنى ئىشلەپچىقارغۇچى II تۈركۈم ھاسىل قىلىدۇ. دېمەك بۇ پەرەز بويىچە، ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى يېڭى ئۆزگەرمەس كاپىتال ھاسىل قىلىشقا سەرپ قىلىنىدۇ. I تۈركۈمدىكى ئايرىم كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلارنىڭ نەزىرىدە، ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى خۇددى II تۈركۈمدىكى ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ قالغان $\frac{1}{3}$ قىسمىغا ئوخشاش، يالغۇز ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ؛ لېكىن، ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرگەندە، — مەھسۇلاتنىڭ



ئىستېمال قىممىتىدىن تەكشۈرگەندەك، — ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ بۇ $\frac{2}{3}$ قىسمى ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى جەريانىدا تۇرۇۋاتقان ياكى سەرپ قىلىنىپ بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلىغۇچى نەرسىلەرنى ئىشلەپچىقىرىشقىلا خىزمەت قىلىدۇ. ئايرىم تەكشۈرگەندە، ئىش كۈنىنىڭ بۇ $\frac{2}{3}$ قىسمىدا ھاسىل بولغان ئومۇمىي قىممەت شۇ قىممەتنى ھاسىل قىلغۇچىلار ئۈچۈن ئېيتقاندا پەقەت ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ قوشۇلمىسىغىلا باراۋەر بولسىمۇ، لېكىن ئىش كۈنىنىڭ بۇ $\frac{2}{3}$ قىسمىدا ئىش ھەققى ياكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ سەرپ قىلىنىشىغا سەۋەب بولىدىغان ئىستېمال قىممەتلىرى ھاسىل قىلىنمايدۇ، ئۇنىڭدا ئىشلەپچىقىرىلىدىغان مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدۇر.

ئالدى بىلەن شۇنى كۆرسىتىش كېرەككى، مەيلى I تۈركۈمدە بولسۇن ياكى II تۈركۈمدە بولسۇن، ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ ھەرقانداق قىسمى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شۇ ئىككى چوڭ تارمىقىدا ئىستېمال قىلىنىدىغان ۋە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنى ھاسىل قىلىشقا سەرپ قىلىنمايدۇ. بۇ ئىجتىمائىي ئىش كۈنىدە پەقەت ئۈستىلىمە قىممەت $2000\,\mathrm{I}\,(v+m) + 1000\,\mathrm{II}\,(v+m)$ ھاسىل بولىدۇ، بۇ قىممەت ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى $4000\,\mathrm{I}\,c + 2000\,\mathrm{II}\,c$ غا قوشۇلىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى شەكلىدە ھاسىل قىلىنغان يېڭى قىممەت تېخى ئۆزگەرمەس كاپىتال بولالمايدۇ. ئەمما ئۇ كەلگۈسىدە ئۆزگەرمەس كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ.

Ⅱ تۈركۈمنىڭ پۈتۈن مەھسۇلاتى، يەنى ئىستېمال ۋاستىلىرى ئۆزىنىڭ ئىستېمال قىممىتى جەھەتتىن، ئوچۇقنى ئېيتقاندا ناتۇرال شەكلى جەھەتتىن تەكشۈرگەندە، Ⅱ تۈركۈمدە سەرپ قىلىنغان ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمىنىڭ مەھسۇلى. ئۇ شۇ تۈركۈمدە سەرپ قىلىنغان كونكرېت ئەمگەكلەرنىڭ، ئالايلۇق، توقۇمىچىلىق، بولكىچىلىق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئەمگەكلەرنىڭ مەھسۇلى، يەنى شۇ ئەمگەكلەرنىڭ ئەمگەك جەريانىدا سۇبيېكتىپ ئامىل سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن چاغدا ھاسىل قىلغان مەھسۇلى. بۇنىڭ ئەكسىچە، Ⅱ تۈركۈم مەھسۇلاتلىرىنىڭ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى پەقەت يېڭى ئىستېمال قىممىتىدە، يېڭى ناتۇرال شەكىلدە، يەنى ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە قايتا نامايان بولىدۇ، ۋەھالەنكى، ئىلگىرى ئۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت ئىدى. ئۇنىڭ قىممىتى ئەمگەك جەريانى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ كونا ناتۇرال شەكلىدىن يېڭى ناتۇرال شەكلىگە كۆچىدۇ. لېكىن، مەھسۇلاتنىڭ 2000 غا تەڭ بولغان شۇ $\frac{2}{3}$ ئۈلۈش **قىممىتى** Ⅱ تۈركۈمدىكى شۇ يىللىق قىممەت كۆپىيىشى جەريانىدا ھاسىل بولغان قىممەت ئەمەس.

ئەمگەك جەريانى نۇقتىسىدىن قارىغاندا، Ⅱ تۈركۈمنىڭ مەھسۇلاتلىرى يېڭىدىن فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان جانلىق ئەمگەكنىڭ ۋە شۇ ئەمگەكنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولغان تەييار ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (ئەمگەك ئۇلارنى ئۆزىنىڭ بويۇملىشىش شەرتى قىلىپ، شۇنىڭدا رېئاللىشىدۇ)نىڭ مەھسۇلى. قىممەتنىڭ كۆپىيىش جەريانى نۇقتىسىدىن قارىغاندىمۇ تامامەن شۇنداق؛ Ⅱ تۈركۈمنىڭ 3000 غا تەڭ بولغان مەھسۇلات قىممىتى ئىجتىمائىي



ئىش كۈنىنىڭ يېڭىدىن قوشۇلغان $\frac{1}{3}$ قىسمىدا ھاسىل بولغان يېڭى قىممەت $1000 = (500v + 500m)$ دىن ۋە ئۆزگەرمەس قىممەتتىن تەركىب تاپىدۇ. ئۆتۈپ كەتكەن ۋە بىز تەكشۈرۈۋاتقان Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى باشلانغىچە ئورۇندىلىپ بولغان ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى ئەنە شۇ ئۆزگەرمەس قىممەتتە بويۇملىشىدۇ. Ⅱ تۈركۈمدىكى مەھسۇلات قىممىتىنىڭ شۇ قىسمى شۇ مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمىدا نامايان بولىدۇ. ئۇ ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىغا باراۋەر بولغان 2000 قىممەتكە ئىگە مەلۇم مىقداردىكى ئىستېمال ۋاستىلىرىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. ئىستېمال ۋاستىلىرى قىممەتنىڭ شۇ قىسمىنىڭ قايتا نامايان بولۇشىدىكى يېڭى ئىستېمال شەكلىدۇر. ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ 2000 Ⅱc گە تەڭ بولغان بىر قىسمىنىڭ Ⅰ تۈركۈمدىكى Ⅰ (1000v + 1000m) غا تەڭ بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشى ئەمەلىيەتتە ئومۇمىي ئىش كۈنىنىڭ شۇ يىللىق ئەمگەكنىڭ ھېچبىر قىسمىنى تەشكىل قىلمايدىغان ھەمدە شۇ يىل باشلانغىچە ئورۇندىلىپ بولغان $\frac{2}{3}$ قىسمىنىڭ شۇ يىلى يېڭىدىن قوشۇلغان $\frac{2}{3}$ قىسمى بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشىدۇر. شۇ يىللىق ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى ھەم ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىشقا، ھەم ئۆز ئىشلەپچىقارغۇچىلىرى ئۈچۈن ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەت يارىتىپ بېرىشكە تەڭ خىزمەت قىلالمايدۇ، ئومۇمىي ئىش كۈنىنىڭ شۇ $\frac{2}{3}$ قىسمى ھەر يىلى

ئىستېمال قىلىنىدىغان ئىستېمال ۋاستىلىرى قىممىتىنىڭ شۇ يىلى ئەمەس، ئۇنىڭدىن ئىلگىرى سەرپ قىلىنغان ۋە رېئاللاشقان $\frac{2}{3}$ قىسىم ئىش كۈنىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان قىسمى بىلەن ئالماشتۇرۇلسا، بۇ باشقا گەپ. بۇ شۇ يىللىق ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى بىلەن شۇ يىل باشلانماستا سەرپ قىلىنغان ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى، شۇ يىللىق ئەمگەك ۋاقتى بىلەن ئۇنىڭدىن ئىلگىرىكى ئەمگەك ۋاقتىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىدۇر. دېمەك بۇ هال بىزگە پۈتۈن ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ياكى قوشۇمچە قىممەتنى رېئاللاشتۇرىدىغان بۇيۇملارنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئەمەس، ئەكسىچە شۇ يىلى ئىستېمال قىلىنغان كاپىتالنى قاپلايدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدىغانلىقىغا قارىماي، پۈتۈن ئىجتىمائىي ئىش كۈنى هاسىل قىلغان يېڭى قىممەتنى نېمە ئۈچۈن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتكە بۆلۈشكە بولىدۇ، دېگەن سىرنى ئېچىش ئىمكانىيىتىنى بېرىدۇ. ئاددىيراق قىلىپ ئېيتقاندا، بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلار ئۆزلىرى هاسىل قىلغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتنى رېئاللاشتۇرۇشقا تايىنىدىغان II تۈركۈمدىكى مەهسۇلات قىممىتىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى (پۈتۈن يىللىق مەهسۇلات قىممىتىنىڭ $\frac{2}{9}$ ئۈلۈشىنى تەشكىل قىلىدۇ) قىممەت جەهەتتىن ئالغاندا، شۇ يىل باشلىنىشتىن ئىلگىرى سەرپ قىلىنغان ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ



$\frac{2}{3}$ قىسمىنىڭ مەهسۇلى بولىدۇ.

I ۋە II تۈركۈمدىكى ئىجتىمائىي مەهسۇلاتنىڭ يىغىندىسى يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىستېمال قىممىتى جەهەتتىن، كونكرېت ئېيتقاندا، ناتۇرال شەكلى جەهەتتىن تەكشۈرگەندە، ئەلۋەتتە شۇ يىللىق ئەمگەكنىڭ مەهسۇلى، لېكىن ئەمگەكنىڭ ئۆزى ئەمگەك كۈچىنىڭ سەرپ قىلىنىشى ۋە قىممەت هاسىل قىلغۇچى ئەمەس، بەلكى ئۈنۈملۈك، كونكرېت ئەمگەك دەپ هېسابلانغاندىلا شۇنداق بولىدۇ. يۇقىرىدا ئېيتىلغانلىرىنىمۇ مۇنداق مەنىدىلا چۈشىنىش مۇمكىن: ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى پەقەت ئۆزىگە قوشۇلغان ۋە ئۆزىدىن پايدىلىنىش بىلەن ئېلىپ بېرىلغان تىرىك ئەمگەك ئارقىلىقلا يېڭى مەهسۇلاتقا، شۇ يىللىق مەهسۇلاتقا ئايلىنىدۇ. لېكىن، بۇنىڭ ئەكسىچە، شۇ يىللىق ئەمگەك ئۆزىدىن ئايرىم مۇستەقىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، ئەمگەك ۋاستىلىرى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ماتېرىياللىرى بولمىسا، مەهسۇلاتقا ئايلىنالمايدۇ.

## VIII. ئىككى تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال

9000 ئومۇمىي مەهسۇلات قىممىتىنى ۋە ئۇ بۆلۈنگەن كاتېگورىيىلەرنى ئالساق، ئۇلارنى تەهلىل قىلىش ئايرىم كاپىتال مەهسۇلاتىنىڭ قىممىتىنى تەهلىل قىلىشتىن قىيىنغا چۈشمەيدۇ، قىيىنلىقى ئوخشاش دېيىش كېرەك.

بۇ يەردە، پۈتۈن ئىجتىمائىي يىللىق مەهسۇلات بىر يىلنى دەۋر قىلغان ئىجتىمائىي خىزمەت كۈنىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ھەربىر خىزمەت كۈنىنىڭ قىممىتى 3000 بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ؛ شۇڭا، ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى $9000 = 3000 \times 3$ بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ.

ئۇنىڭدىن قالسا، بىر يىللىق ئىشلەپچىقىرىش جەريانى (بىزنىڭ تەھلىل قىلىدىغىنىمىز دەل مۇشۇ جەرياندىكى مەھسۇلات) باشلىنىشتىن **بۇرۇن**، بۇ ئەمگەك ۋاقتىدا تۆۋەندىكىلەر تاماملىنىدۇ: I تۈركۈمدە $\frac{4}{3}$ قىسىم خىزمەت كۈنى (قىممەت مەھسۇلاتى 4000)، II تۈركۈمدە $\frac{2}{3}$ قىسىم خىزمەت كۈنى (قىممەت مەھسۇلاتى 2000). جەمئىي ئىككى ئىجتىمائىي خىزمەت كۈنى بولۇپ، قىممەت مەھسۇلاتى = 6000 بولىدۇ. دېمەك، $4000\,\mathrm{I}\,c + 2000\,\mathrm{II}\,c = 6000c$ پۈتكۈل ئىجتىمائىي مەھسۇلات قىممىتىدە قايتا نامايان بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ياكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ئىپادىلەيدۇ.

ئاخىرىدا I تۈركۈمگە يېڭىدىن قوشۇلغان ئىجتىمائىي يىللىق خىزمەت كۈنىنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمى زۆرۈر ئەمگەك ياكى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى $1000\,\mathrm{I}\,v$ نى قاپلايدىغان ھەم I تۈركۈم ئىشلەتكەن ئەمگەك باھاسىغا ھەق تۆلەيدىغان ئەمگەك. ئوخشاشلا II تۈركۈمدىكى ئىجتىمائىي خىزمەت كۈنىنىڭ $\frac{1}{6}$ قىسمى قىممەت سوممىسى 500 بولغان زۆرۈر ئەمگەك. شۇڭا، $1000\,\mathrm{I}\,v + 500\,\mathrm{II}\,v = 1500v$ يېرىم ئىجتىمائىي خىزمەت كۈنىنىڭ قىممەت ئىپادىسى بولۇپ، شۇ يىلى قوشۇلغان ئومۇمىي خىزمەت كۈنىنىڭ ئالدىنقى يېرىمى، يەنى زۆرۈر



ئەمگەكتىن ھاسىل بولغان ئاشۇ يېرىمىنىڭ قىممەت ئىپادىسى ھېسابلىنىدۇ.

ئەڭ ئاخىرىدا، I تۈركۈمدە، ئومۇمىي خىزمەت كۈنىنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمى (قىممەت مەھسۇلاتى = 1000) قوشۇمچە ئەمگەك؛ II تۈركۈمدە، خىزمەت كۈنىنىڭ $\frac{1}{6}$ قىسمى (قىممەت مەھسۇلاتى = 500) قوشۇمچە ئەمگەك بولىدۇ. بۇ ئىككىسى قوشۇلۇپ، قوشۇلغان ئومۇمىي خىزمەت كۈنىنىڭ قالغان يېرىمىنى ھاسىل قىلىدۇ. شۇڭلاشقا، ئىشلەپچىقىرىلغان بارلىق قوشۇمچە قىممەت $1000\,\mathrm{I}\,m + 500\,\mathrm{II}\,m = 1500m$ بولىدۇ.

شۇنداق قىلىپ:

ئىجتىمائىي مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى (c):

ئىشلەپچىقىرىش جەريانى باشلىنىشتىن بۇرۇن خورىغان ئىككى خىزمەت كۈنىنىڭ قىممەت ئىپادىسى = 6000 بولىدۇ.

شۇ يىلى خورىغان زۆرۈر ئەمگەك (v):

يىللىق ئىشلەپچىقىرىشتىن خورىغان خىزمەت كۈنىنىڭ يېرىمى، قىممەت ئىپادىسى = 1500 بولىدۇ.

شۇ يىلى خورىغان قوشۇمچە ئەمگەك (m):

يىللىق ئىشلەپچىقىرىشتا خورىغان خىزمەت كۈنىنىڭ يېرىمى، قىممەت ئىپادىسى = 1500 بولىدۇ.

يىللىق ئەمگەكنىڭ قىممەت مەھسۇلاتى $3000 = (v + m)$ بولىدۇ.

ئومۇمىي مەھسۇلات قىممىتى $9000 = (c + v + m)$ بولىدۇ.

قىيىنچىلىق ئىجتىمائىي مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆزىنى

تەھلىل قىلىشتا ئەمەس ، بەلكى ئىجتىمائىي مەھسۇلات **قىممىتىنىڭ** تەركىبىي قىسىملىرى بىلەن ئۇنىڭ **ماددىي** تەركىبىي قىسىملىرىنى سېلىشتۇرغاندا تۇغۇلىدۇ .

قىممەتنىڭ ئۆزگەرمەس ۋە پەقەت قايتا نامايان بولىدىغان قىسمى مەھسۇلاتنىڭ **ئىشلەپچىقىرىش** ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان قىسمىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ ھەمدە مەھسۇلاتنىڭ شۇ قىسمىدا نامايان بولىدۇ .

شۇ يىلى يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان قىممەت $v + m$ مەھسۇلاتنىڭ **ئىستېمال ۋاستىلىرىدىن** تەركىب تاپقان قىسمىنىڭ قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ ھەمدە مەھسۇلاتنىڭ شۇ قىسمىدا نامايان بولىدۇ .

لېكىن ، بۇنىڭدىكى بەزى ئەھمىيەتسىز ئالاھىدە ئەھۋاللارنى ھېسابقا ئالمىغاندا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن ئىستېمال ۋاستىلىرى بىر - بىرىگە تامامەن ئوخشىمايدىغان تاۋارلاردىن ۋە ناتۇرال شەكلى ياكى ئىستېمال شەكلى بىر - بىرىدىن تامامەن پەرقلىنىدىغان مەھسۇلاتتىن ، دېمەك ، بىر - بىرىگە تامامەن ئوخشىمايدىغان تۈرلۈك كونكرېت ئەمگەكلەرنىڭ مەھسۇلاتىدىن ئىبارەت . تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ماشىنا ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىدىغان ئەمگەك ماشىنا ياسايدىغان ئەمگەكتىن تامامەن پەرقلىنىدۇ . يىللىق ئومۇمىي ئىش كۈنى (ئۇنىڭ قىممەت ئىپادىسى = 3000 ) گويا پۈتۈنلەي 3000 غا تەڭ ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىپ ، ئۇنىڭدا ھېچقانداق ئۆزگەرمەس قىممەت قايتا نامايان بولمىغاندەك كۆرۈنىدۇ ، چۈنكى بۇ $3000 = 1500v + 1500m$ ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتكىلا بۆلۈنىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بولغان 6000 ئىستېمال



ۋاستىلىرىدىن پۈتۈنلەي پەرقلىنىدىغان مەھسۇلات شەكلىدە ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە قايتا نامايان بولىدۇ ، ھالبۇكى ، بۇ يېڭى مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ ھېچقانداق قىسمى سەرپ قىلىنمىغاندەك كۆرۈنىدۇ ؛ ئەكسىچە ، شۇ ئومۇمىي ئىش كۈنى ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئەمەس ، بەلكى ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئۆز مەھسۇلى قىلغان تۈرىدىنلا تەركىب تاپقاندەك كۆرۈنىدۇ . مانا ئەمدى سىر ئاشكارىلاندى . يىللىق ئەمگەك ياراتقان قىممەت II تۈركۈمنىڭ مەھسۇلات قىممىتىگە ، يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمىي قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ . لېكىن بۇ مەھسۇلات قىممىتى ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ( II تۈركۈمدە ) يىللىق ئەمگەككە قارىغاندا $\frac{2}{3}$ ئۈلۈش كۆپ بولىدۇ . يىللىق ئەمگەكنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمىلا ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنىدۇ . بۇ يىللىق ئەمگەكنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ، يەنى I تۈركۈمگە سەرپ قىلىنىدۇ . I تۈركۈمدە شۇ جەرياندا يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان قىممەت I تۈركۈمدە ھاسىل بولغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتكە ، II تۈركۈمنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە قايتا نامايان بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىگە باراۋەر كېلىدۇ . دېمەك ، ئۇلار بىر - بىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشى ۋە بىر - بىرىنى ماددىي بۇيۇم بىلەن قاپلىشى مۇمكىن . شۇنىڭ ئۈچۈن ، II تۈركۈمدىكى ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمىي قىممىتىمۇ I تۈركۈم

بىلەن II تۈركۈمدە يېڭىدىن ھاسىل قىلىنغان يېڭى قىممەتنىڭ يىغىندىسىغا باراۋەر كېلىدۇ ياكى $\text{II}\,(c + v + m) = \text{I}\,(v + m) + \text{II}\,(v + m)$ بولىدۇ، دېمەك، ئۇ يىللىق ئەمگەك $v + m$ شەكلىدە ھاسىل بولغان يېڭى قىممەتنىڭ يىغىندىسىغا باراۋەر كېلىدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (I) نىڭ ئومۇمىي قىممىتى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (I) شەكلىدە قايتا نامايان بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى بىلەن ئىستېمال ۋاستىلىرى (II) شەكلىدە قايتا نامايان بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ يىغىندىسىغا باراۋەر كېلىدۇ، دېمەك ئىجتىمائىي ئومۇمىي مەھسۇلاتتا قايتا نامايان بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ يىغىندىسىغا باراۋەر كېلىدۇ. بۇ ئومۇمىي قىممەت، I تۈركۈم ئىشلەپچىقىرىش جەريانى باشلىنىشتىن بۇرۇن ئۆتۈپ كەتكەن خىزمەت كۈنىنىڭ $\frac{4}{3}$ قىسمى ۋە II تۈركۈم ئىشلەپچىقىرىش جەريانى باشلىنىشتىن بۇرۇن ئۆتۈپ كەتكەن خىزمەت كۈنىنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمىنىڭ قىممەت ئىپادىسىگە باراۋەر بولىدۇ. يەنى، جەمئىي ئىككى خىزمەت كۈنىنىڭ قىممەت ئىپادىسىگە باراۋەر بولىدۇ.

دېمەك، ئىجتىمائىي يىللىق ئىشلەپچىقىرىشقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، قىيىنچىلىق شۇ يەردىكى، ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمىغا قوشۇلغان يېڭى قىممەت $v + m$ ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە ئىپادىلىنىدۇ، بۇ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى بولسا، پۈتۈنلەي ئوخشىمىغان بىر خىل مەھسۇلات شەكلى —— ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى — دە ئىپادىلىنىدۇ. شۇڭا، قىممەت جەھەتتىن تەكشۈرگەندە، ئىستېمال قىلىنىدىغان مەھسۇلات



مىقدارى يېڭى شەكلىدە، يېڭى مەھسۇلات سۈپىتىدە پەيدا بولىدۇ. ۋەھالەنكى، ئۇنى ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ھېچقانداق ئىجتىمائىي ئەمگەك سەرپ قىلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق، دېيىلىدىغان پەرەز كېلىپ چىقىدۇ. ئايرىم كاپىتالغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ خىل ئەھۋال يۈز بەرمەيدۇ. ھەربىر ئايرىم كاپىتالىست بەلگىلىك تۈردىكى كونكرېت ئەمگەكنى ئىشقا سالىدۇ. بۇ خىل ئەمگەك ئۆزىگە خاس ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرىدۇ. مەسىلەن، مەلۇم بىر كاپىتالىست ماشىنىسازلىق خوجايىنى، ئۇنىڭ شۇ يىلى خورىغان ئۆزگەرمەس كاپىتالى $= 6000c$، ئۆزگىرىشچان كاپىتالى $= 1500v$، قوشۇمچە قىممىتى $= 1500m$؛ مەھسۇلاتى $= 9000$ بولسۇن، بىز بۇ مەھسۇلاتنى 18 ماشىنا، ھەربىرى $= 500$ دەپ پەرەز قىلايلى. بۇ يەردە بارلىق مەھسۇلات ئوخشاش شەكىل، ماشىنىدىن ھاسىل بولىدۇ (ئەگەر ھەر خىل مەھسۇلات ئىشلەپچىقارغان بولسا، ئايرىم - ئايرىم ھېسابلاش كېرەك). بارلىق تاۋار مەھسۇلات شۇ يىلى ماشىنا ياساشتا خورىغان ئەمگەكنىڭ مەھسۇلى. ئوخشاش بىر خىل كونكرېت ئەمگەك ۋە ئوخشاش بەزى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۆزئارا بىرلەشكەنلىكىنىڭ مەھسۇلىدۇر. دېمەك، مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئوخشىمىغان قىسمى ئوخشاش ناتۇرال شەكىلدە ئىپادىلىنىدۇ: 12 ماشىنا $6000c$ نى، ئۈچ ماشىنا $1500v$ نى، ئۈچ ماشىنا $1500m$ نى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ناھايىتى ئېنىقكى، بۇ يەردە 12 ماشىنىنىڭ قىممىتى $= 6000c$ بولىدىغانلىقى، بۇ ماشىنا پەقەت 12 ماشىنىنى ياساش باشلىنىشتىن بۇرۇن خورىغان ئاشۇ خىل ئەمگەكنى ئىپادىلەيدىغانلىقىدىن ئەمەس، بەلكى ماشىنا ياساش جەريانىدا خورىغان ئەمگەكنى ئىپادىلىمەيدىغانلىقىدىن

بولىدۇ. 18 ماشىنىنى ئىشلەپچىقىرىشتا ئىشلىتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ئۆزلۈكىدىن 12 ماشىنىغا ئايلانمايدۇ؛ لېكىن، بۇ 12 ماشىنىنىڭ قىممىتى (ئۇ ئەسلىدە $4000c + 1000v + 1000m$ دىن ھاسىل بولغان) 18 ماشىنىغا مۇجەسسەملەنگەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئومۇمىي قىممىتىگە باراۋەر بولىدۇ. دېمەك، ماشىنىسازلىق خوجايىنى 18 ماشىنىدىن چوقۇم 12 سىنى سېتىۋېتىپ، ئاللىقاچان خورىغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلىشى كېرەك. بۇ كاپىتال 18 يېڭى ماشىنىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا زۆرۈر بولىدۇ. ئەكسىچە، ئىشلىتىلگەن ئەمگەك ماشىنا ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈنلا بولسا، ئەمگەكنىڭ نەتىجىسى مۇنداق بولىدۇ: بىر تەرەپتە ئالتە ماشىنا $= 1500v + 1500m$، يەنە بىر تەرەپتە قىممەت سوممىسى $6000c$ بولغان تۆمۈر، مىس، بۇرما، تاسما قاتارلىقلار، يەنى ماشىنىنىڭ ناتۇرال شەكلى بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بولىدۇ. بۇ نەرسىلەرنى ماشىنا ياسايدىغان ئايرىم كاپىتالىستنىڭ ئىشلەپچىقارمايدىغانلىقى، ئوبوروت جەريانى ئارقىلىق قاپلايدىغانلىقى ھەممىمىزگە ئايان. بۇنداق ئېيتقاندا مەسىلە ئېنىق بولمايدۇ. ئەمما، يۇقىرىقى قارىغاندا، ئىجتىمائىي يىللىق مەھسۇلاتنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى بۇ خىل نامۇۋاپىق ئۇسۇل بىلەن ئېلىپ بېرىلغاندەك كۆرۈنىدۇ.

ئايرىم كاپىتال — يەنى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ مۇستەقىل فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ۋە ئۆز ھاياتىغا ئىگە بولغان ھەرقانداق قىسمىنىڭ مەھسۇلاتى ھەرقانداق ناتۇرال شەكىلدە بولۇشى مۇمكىن. بۇنىڭ بىردىنبىر شەرتى شۇكى، بۇ مەھسۇلات ئۆزىنى تاۋار دۇنياسىدا ئوبوروتنىڭ بىر ھالقىسى بولۇش لاياقىتىگە ئىگە قىلالايدىغان ئىستېمال شەكلىگە ۋە ئىستېمال قىممىتىگە ئەمەلدە



ئىگە بولۇشى لازىم. بۇ مەھسۇلاتنىڭ ئۆزىنى مەھسۇلات سۈپىتىدە ئىشلەپچىقارغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى سۈپىتىدە قايتىدىن ئىشتىراك قىلىش - قىلالماسلىقى، يەنى بۇ مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمىغا ۋەكىللىك قىلغۇچى قىسمىنىڭ قايتىدىن ئەمەلدە ئۆزگەرمەس كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەش ئىمكانىيىتىنى بېرىدىغان ناتۇرال شەكىلگە ئىگە بولۇش - بولالماسلىقى — زادىلا مۇناسىۋىتى يوق تاسادىپىي ئىش. ئاشۇنداق بولمىسا، مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئاشۇ قىسمى سېتىش - سېتىۋېلىش ئارقىلىق قايتىدىن شۇ مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماددىي ئامىلى شەكلىگە ئايلىنىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ئۆزىنىڭ فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغان ناتۇرال شەكلىدە تەكرار ھاسىل بولىدۇ.

ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال مەھسۇلاتىغا كەلگەندە ئەھۋال باشقىچە بولىدۇ. تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ پۈتۈن ماددىي ئامىللىرى ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال مەھسۇلاتىنىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرىنى ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلى ئارقىلىق تەشكىل قىلىشى كېرەك. ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ پۈتۈنلەي قايتا نامايان بولغۇچى قىسمى ئەمەلدە ئۆزگەرمەس كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغان يېڭى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىدە مەھسۇلاتتا قايتا نامايان بولغان چاغدىلا ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ سەرپ قىلىنىپ بولغان قىسمى ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ياردىمى بىلەن قاپلىنىشى مۇمكىن. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان مەھسۇلات قىممىتىنىڭ ئاشۇ قىسمى ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمىغا باراۋەر بولۇشى لازىم.

ئۇنىڭدىن قالسا ، ئايرىم تەكشۈرىدىغان بولساق ، كاپىتالىست يېڭىدىن قوشۇلغان ئەمگەكنىڭ ياردىمى بىلەن ئۆزىنىڭ مەھسۇلات قىممىتىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىلا ھاسىل قىلىدۇ ، ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى يېڭىدىن قوشۇلغان ئەمگەكنىڭ كونكرېت خاراكتېرى تۈپەيلىدىن مەھسۇلاتقا ئۆتىدۇ .

ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرىدىغان بولساق ، ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان قىسمى ، يەنى ھەم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە يېڭى قىممەت قوشىدىغان ، ھەم شۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئۆتكۈزىدىغان قىسمى I ۋە II تۈركۈمدە كونا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە ئىستېمال قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئورنىنى قاپلىغۇچى يېڭى **ئۆزگەرمەس كاپىتالدىن** باشقا نەرسە ھاسىل قىلمايدۇ . ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ بۇ قىسمى ئىستېمالغا خىزمەت قىلىدىغان مەھسۇلاتنىلا ئىشلەپچىقىرىدۇ . دېمەك ، بۇ مەھسۇلاتنىڭ پۈتۈن قىممىتى شۇنداق بىر قىممەتكى ، بۇ قىممەت قايتىدىن ئۆزگەرمەس كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىشى ۋە پەقەت ناتۇرال شەكلىدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن خىزمەت قىلىشى مۇمكىن ، دېمەك ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرىدىغان بولساق ، بۇ قىممەت ئۆزگىرىشچان كاپىتالغىمۇ ، قوشۇمچە قىممەتكىمۇ بۆلۈنمەيدۇ ــــ يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىجتىمائىي ئىش كۈنىنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان قىسمى ئىجتىمائىي قاپلانما كاپىتالنىڭ ھېچقايسى قىسمىنى ئىشلەپچىقارمايدۇ . ئۇ پەقەت شۇنداق مەھسۇلاتنى ، يەنى ناتۇرال شەكلىدىن ئالغاندا ، I ۋە II



تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى بىلەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ رېئاللىشىشى ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقىرىدۇ .

بىز ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرۈش ئۇسۇلى ئۈستىدە توختالغىنىمىزدا ، يەنى ھەم ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىنى ، ھەم شەخسىي ئىستېمالنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئومۇمىي ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنى تەكشۈرگىنىمىزدە ، ھەرگىز پرۇدونىنىڭ بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىقىدىن كۆچۈرۈۋېلىش يولىغا كىرىپ كېتىپ ، مەسىلىگە گويا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلىغا ئىگە جەمئىيەت بىر پۈتۈن گەۋدە سۈپىتىدە تەكشۈرۈلىدىغانلا بولسا ، ئۆزىنىڭ شۇ ئالاھىدە تارىخىي-ئىقتىسادىي خاراكتېرىنى يوقىتىپ قويىدۇ ، دەپ قارىماسلىقىمىز كېرەك . دەل بۇنىڭ ئەكسىچە ، بۇ يەردە ئومۇمىي كاپىتالىستلار ئۈستىدە مۇھاكىمە يۈرگۈزۈشىمىزگە توغرا كېلىدۇ . ئومۇمىي كاپىتال بارلىق ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ پاي كاپىتالىنىڭ يىغىندىسى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ . بۇ پاي شىركىتىنىڭ باشقا بىرمۇنچە پاي شىركەتلىرى بىلەن ئورتاق يېرى مۇنداق : بۇنىڭدا ھەربىر كىشى ئۆزىنىڭ نېمە قوشقانلىقىنى بىلىدۇ - يۇ ، لېكىن نېمە ئېلىشىنى بىلمەيدۇ .

## IX . ئا • سمىت ، ستورخ ۋە رامساي توغرىسىدا ئەسلىمە

ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي قىممىتى $9000 = 6000c + 1500v + 1500m$ بولىدۇ ،

باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، 6000 ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ، 3000 بولسا ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ. شۇڭا، ئىجتىمائىي كىرىم (v + m) نىڭ قىممىتى پەقەتلا ئومۇمىي مەھسۇلات قىممىتىنىڭ $\frac{1}{3}$ قىسمىنى تەشكىل قىلىدۇ. بارلىق ئىستېمالچىلار، يەنى ئىشچىلار ۋە كاپىتالىستلارنىڭ ئىجتىمائىي ئومۇمىي مەھسۇلاتتىن چىقىرىۋالىدىغىنى ھەم ئۇنى ئۆزلىرىنىڭ ئىستېمال فوندىغا قوشىدىغىنىمۇ پەقەتلا مۇشۇ $\frac{1}{3}$ قىسىم قىممەت سوممىسىغا ئىگە تاۋار، مەھسۇلاتلار. يەنە بىر تەرەپتىن، $\frac{2}{3}$ = 6000 مەھسۇلات قىممىتى بولسا، ماددىي بۇيۇم ئارقىلىق قاپلاش زۆرۈر بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتىدۇر. دېمەك، بۇ سوممىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىشلەپچىقىرىش فوندىغا قايتىدىن قوشۇلۇشى كېرەك. ستورخ بۇ نۇقتىنىڭ مۇھىملىقىنى كۆرۈپ يەتكەن بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى ئىسپاتلاپ بېرەلمىگەن:

«ناھايىتى ئېنىقكى، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى كاپىتال ۋە پايدىدىن ئىبارەت ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ. شۇ دۆلەتنىڭ كاپىتالىنى ساقلاپ قېلىش ۋە ئۇنىڭ ئىستېمال فوندىنى يېڭىلاش ئۈچۈن بۇ ھەربىر قىسىم خەلق ئېھتىياجلىق بولغان مەھسۇلاتلارنى سېتىۋېلىشقا قائىدىلىك ئىشلىتىلىدۇ ... بىر دۆلەتنىڭ **كاپىتالىنى** ھاسىل قىلىدىغان مەھسۇلاتلارنى **ئىستېمال قىلىشقا بولمايدۇ**.» (ستورخ «خەلق كىرىمىنىڭ خاراكتېرى توغرىسىدا»، 1824 - يىل پارىژ نەشرى، 134 -، 135 -، 150 - بەتلەر)

لېكىن، ئا. سمىت بەزىلەر ھازىرغىچىلا ئىشىنىپ



كېلىۋاتقان بۇ بىمەنە دوگمىنى ئوتتۇرىغا قويغاندا، يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەن شەكلىنى قوللىنىپ، پۈتكۈل ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى كىرىمگە بۆلۈنىدۇ، ئىش ھەققىگە قوشۇمچە قىممەتنى قوشقانغا بۆلۈنىدۇ ياكى ئۇنىڭ گېپىچە ئىش ھەققىگە پايدا (ئۆسۈم)، يەر ئىجارىسىنى قوشقانغا بۆلۈنىدۇ دېگەننىلا تەكىتلەپ قالماي، يەنە **ئىستېمالچىلار** «ئەڭ ئاخىرىدا» **بارلىق مەھسۇلات قىممىتىنى** ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا تۆلىشى كېرەك دېگەندىن ئىبارەت تېخىمۇ ئاممىباب ئۇسۇلنى قوللانغان. بۇ ھازىرمۇ ئاتالمىش سىياسىي ئىقتىسادتىن ئىبارەت بۇ پەندىكى ھەممە ئېتىراپ قىلىدىغان بىر خىل ساۋات، ھەتتا مەڭگۈلۈك ھەقىقەتتۇر. بۇ دوگما تۆۋەندىكىدەك قايىل قىلارلىق ئۇسۇل بىلەن چۈشەندۈرۈلگەن: خالىغان بىر تاۋارنى، مەسىلەن، كاناپ رەختىنى تىكىلگەن كۆينەكنى مىسال قىلايلى. ئالدى بىلەن كاناپ يىپ ئىگىرىش خوجايىنى زىغىر تېرىش خوجايىنىغا بارلىق قىممەتنى، يەنى زىغىر ئۇرۇقى، ئوغۇت، ئۇلاغ يەم - خەشەكلىرى قاتارلىقلارنىڭ قىممىتىنى تۆلىشى، ئۇنىڭغا زىغىر تېرىش خوجايىنىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالى (ئۆي ئىمارەت، دېھقانچىلىق سايمانلىرى قاتارلىقلارغا ئوخشاش)نى مەھسۇلاتقا يۆتكىگەن ئاشۇ قىسىم قىممىتىنى قوشۇشى، يەنە زىغىر ئىشلەپچىقىرىشىدا تۆلىگەن ئىش ھەققىنى قوشۇشى، ئاخىرىدا زىغىرغا مۇجەسسەملەنگەن قوشۇمچە قىممەت (پايدا، يەر ئىجارىسى)نى قوشۇشى، ئەڭ ئاخىرىدا يەنە زىغىرنى چىققان جايىدىن يىپ ئىگىرىش زاۋۇتىغا توشۇش خىراجىتىنى قوشۇپ تۆلىشى كېرەك. ئۇنىڭدىن كېيىن رەخت توقۇش خوجايىنى زىغىرنىڭ بۇ باھاسىنى كاناپ يىپ ئىگىرىش خوجايىنىغا تۆلەپلا قالماي، يەنە ماشىنا، ئۆي - ئىمارەت قاتارلىقلارنى، قىسقىسى، تۇراقلىق كاپىتال زىغىرغا

يۈتكىگەن ئاشۇ قىسىم قىممەتنى ھەمدە يىپ ئىگىرىش جەريانىدا ئىستېمال قىلىنغان بارلىق قوشۇمچە ماتېرىياللار، ئىگىرىش ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققى، قوشۇمچە قىممەت قاتارلىقلارنى كاناپ يىپ ئىگىرىش خوجايىنىغا تۆلەيدۇ؛ ئۇنىڭدىن كېيىن، ئاقارتىش خوجايىنىمۇ شۇنداق قىلىدۇ. ئۇ يەنە توقۇلۇپ بولغان كاناپ رەختنى توقۇش ھەققىنىمۇ قوشۇپ تۆلەيدۇ؛ ئاخىرىدا، كۆينەك زاۋۇتىنىڭ خوجايىنى پۈتۈن باھانى ئىلگىرى ئۆزىنى خام ئەشيا بىلەنلا تەمىنلىگەن ئاشۇ ئىشلەپچىقارغۇچىلارغا تۆلەيدۇ. كۆينەك زاۋۇتى خوجايىنى تەرەپتە بولسا، قىممەت داۋاملىق قوشۇلىدۇ: بىر قىسمى كۆينەك تىكىش جەريانىدا ئەمگەك ۋاستىلىرى، قوشۇمچە ماتېرىياللار قاتارلىق شەكىلدە ئىستېمال قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتى، بىر قىسمى بولسا، ئۇنىڭدا خورىغان ئەمگەك ئارقىلىق كۆپەيگەن كۆينەك تىكىش ئىشچىلىرىنىڭ ئىش ھەققىنىڭ قىممىتى ۋە كۆينەك زاۋۇتى خوجايىنىنىڭ قوشۇمچە قىممىتى بولىدۇ. ئەمدى بۇ بارلىق مەھسۇلات كۆينەكنىڭ ئاخىرقى قىممىتى 100 فوند ستېرلىڭ ھەمدە بۇنى جەمئىيەتنىڭ پۈتكۈل يىللىق مەھسۇلات قىممىتىدىكى كۆينەكنىڭ خورىغان قىسمى دەپ پەرەز قىلساق، كۆينەكنىڭ ئىستېمالچىلىرى بۇ 100 فوند ستېرلىڭنى تۆلەيدۇ. يەنى كۆينەكتە مۇجەسسەملەنگەن بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى ۋە زىغىر تېرىش خوجايىنى، ئىگىرىش خوجايىنى، رەخت توقۇش خوجايىنى، ئاقارتىش خوجايىنى، كۆينەك زاۋۇتى خوجايىنى ھەم بارلىق توشۇش كەسپى خوجايىنلىرىنىڭ ئىش ھەققى ۋە قوشۇمچە قىممىتىنى تۆلەيدۇ. بۇ پۈتۈنلەي توغرا. ئەمەلىيەتتە بۇ بالىلارمۇ چۈشىنىدىغان داۋلى. لېكىن، ئۇلارپلا يەنە مۇنداق دېگەن: باشقا بارلىق تاۋارلارنىڭ قىممىتىمۇ شۇنداق بولىدۇ، **بارلىق ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى**، يەنى ئىستېمال فوندىغا كىرگۈزۈلگەن ئاشۇ قىسىم ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى، شۇنداقلا كىرىم خىراجىتى سۈپىتىدىكى ئاشۇ قىسىم ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتىمۇ شۇنداق بولىدۇ دېيىش كېرەك. بۇ بارلىق تاۋارلارنىڭ قىممەت سوممىسى ھەقىقەتەن تاۋارلاردا ئىستېمال قىلىنغان بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى)نىڭ قىممىتىگە ئەڭ ئاخىرى قوشۇلغان ئەمگەك ياراتقان قىممەت (ئىش ھەققىگە قوشۇمچە قىممەتنى قوشۇش)نى قوشقانغا باراۋەر بولىدۇ. بارلىق ئىستېمالچىلارنىڭ بۇ قىممەت سوممىسىنىڭ ھەممىسىنى تۆلىيەلىشى ھەربىر ئايرىم تاۋارنىڭ قىممىتى $c + v + m$ دىن ھاسىل بولغان بولسىمۇ، لېكىن ئىستېمال فوندىغا كىرگۈزۈلگەن بارلىق تاۋارلارنىڭ قىممەت ئومۇمىي سوممىسىنىڭ ئەڭ چوڭ چېكىمۇ پەقەتلا $v + m$ نى بۆلۈنگەن ئاشۇ قىسىم ئىجتىمائىي مەھسۇلات قىممىتىگە، يەنى شۇ يىلى خورىغان ئەمگەكنى ئەسلىدە بار بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى — ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى — غا قوشقان قىممەتكە باراۋەر بولغانلىقىدىن بولىدۇ. لېكىن، كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتى ئىككى خىل ئۇسۇل بويىچە ئىجتىمائىي مەھسۇلات قىممىتى بىلەن قاپلىنىدۇ. بىرىنچى، ئىستېمال ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىدىغان II تۈركۈم كاپىتالىستلىرى ۋە ئۇلار ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىشلەپ بېرىدىغان I تۈركۈم كاپىتالىستلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق بۇنىڭدىن بىر ئادەم ئۈچۈن كاپىتالدەك، يەنە بىر ئادەم ئۈچۈن كىرىمدەك كۆرۈنىدۇ"[94] دېگەندەك بىر خىل قاراش شەكىللىنىدۇ. لېكىن، ئىش بۇنداق بولمايدۇ. II تۈركۈم كاپىتالىستلىرىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، قىممىتى 2000 بولغان ئىستېمال ۋاستىلىرى

شەكىلدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان 2000 II c ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنى شەكىللەندۇرىدۇ . دېمەك ، بۇ خىل مەھسۇلات گەرچە ئۇنىڭ ناتۇرال شەكلى بويىچە ئىستېمالغا ئىشلىتىلىدىغان بولسىمۇ ، لېكىن ئۇنى II تۇركۇمدىكى كاپىتالىست ئۆزى ئىستېمال قىلمايدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، I (v + m) 2000 بولسا I تۇركۇمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپى بىلەن ئىشچىلار سىنىپى ئىشلەپچىقارغان ئىش ھەققىگە قوشۇلغان قوشۇمچە قىممەتتىن ئىبارەت . ئۇلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، ئۇلارنىڭ قىممىتىنى بۇ بۇيۇملار شەكلىدە ئىستېمال قىلىشقا بولمايدۇ . دېمەك ، بۇ يەردە بىزدىكى 4000 قوشۇمچە قىممەت سوممىسى ئالماشتۇرغاندىن كېيىنمۇ ئالماشتۇرۇشتىن بۇرۇنقىسى بىلەن ئوخشاش . ئۇنىڭ يېرىمى پەقەت ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلايدۇ ، قالغان يېرىمى كىرىمنى شەكىللەندۇرىدۇ . — ئىككىنچى ، I تۇركۇمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال ماددىي بۇيۇم بىلەن قاپلىنىدۇ ، بىر قىسمى I تۇركۇمدىكى كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ، بىر قىسمى ھەربىر ئايرىم كارخانىدىكى ماددىي بۇيۇم ئارقىلىق قاپلىنىدۇ .

پۇتۇن يىللىق مەھسۇلات قىممىتىنى ئاخىرىدا ئىستېمالچىلار تۆلىشى كېرەك دېگەن قاراش توغرىسىدا ئىستېمالچىلارنى شەخسىي ئىستېمالچى ۋە ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالچىلىرىدىن ئىبارەت ئىككى خىل پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان ئىستېمالچىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ دەپ چۈشەنسە ، ئاندىن توغرا بولىدۇ . لېكىن ، مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى **ئىشلەپچىقىرىلىش جايىدا** ئىستېمال قىلىنىشى كېرەك دېگەنلىك بۇ بىر قىسمى **كىرىم سۈپىتىدە ئىستېمال** قىلىنماي ، **كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىشى** كېرەك



دېگەنلىكتۇر .

ئەگەر بىز ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى 9000 نى 6000c + 1500v + 1500m غا بۆلسەك ھەم (v + m) 3000 نى پەقەت كىرىم سۈپىتىدىلا تەكشۈرسەك ، ئەكسىچە ئۆزگىرىشچان كاپىتال يوقىلىپ كەتكەندەك تۇيۇلىدۇ . ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرسەك ، كاپىتال پەقەتلا ئۆزگەرمەس كاپىتالدىن ھاسىل بولغاندەك كۆرۈنىدۇ . بۇنىڭدىكى سەۋەب ، ئەسلىدە 1500v بولۇپ ئىپادىلەنگەن نەرسە ئەمدى ئىجتىمائىي كىرىمنىڭ بىر قىسمى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، ئىش ھەققى ، يەنى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ كىرىمىگە بۆلۈنۈپ ، كاپىتال خاراكتېرى يوقاپ كەتكەن بولىدۇ . ئەمەلىيەتتە ، رامساي بۇ يەكۈننى چىقىرىپ بولغان . ئۇنىڭ قارىشىچە ، ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرگەندە ، كاپىتال پەقەت تۇراقلىق كاپىتالدىنلا ھاسىل بولىدۇ ، لېكىن ئۇ ئېيتقان تۇراقلىق كاپىتال ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن ھاسىل بولغان قىممەت مىقدارىنى — بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ، ئەمگەك ۋاسىتىلىرى بولسۇن ياكى ئەمگەك ماتېرىياللىرى ، مەسىلەن ، خام ئەشيا ، يېرىم تەييار مەھسۇلات ، قوشۇمچە ماتېرىيال قاتارلىقلار بولسۇن — كۆرسىتىدۇ . ئۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئوبوروت كاپىتالى دەپ ئاتىغان :

«ئوبوروت كاپىتالى پەقەت ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك مەھسۇلاتىنى تاماملاشتىن بۇرۇن، ئۇلارغا ئالدىن تۆلىنىدىغان تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىدىن ۋە باشقا لازىمەتلىكلەردىن ھاسىل بولىدۇ ... كەسكىنرەك قىلىپ ئېيتقاندا، ئوبوروت كاپىتالى ئەمەس، بەلكى تۇراقلىق كاپىتاللا خەلق بايلىقىنىڭ مەنبەسىدۇر ... ئوبوروت كاپىتالى ئىشلەپچىقىرىشتا بىۋاسىتە رول ئوينىمايدۇ، ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈنمۇ قىلچە ئەھمىيىتى يوق، ئۇ خەلق ئاممىسىنىڭ ئېچىنىشلىق نامراتلىقى تۈپەيلىدىن زۆرۈر بىر شەرتكە ئايلىنىدۇ ... خەلقنىڭ كۆزقارىشى بويىچە ئېيتقاندا، پەقەت تۇراقلىق كاپىتاللا ئىشلەپچىقىرىش خىراجىتىنىڭ

ئاملى بولىدۇ.» (رامساي ، يۇقىرىقىغا ئوخشاش، 23 — 26 - بەتلەرگە قاراڭ)

رامساي يەنە تۇراقلىق كاپىتال (ئۇ ئۆزگەرمەس كاپىتالنى كۆزدە تۇتقان) توغرىسىدا يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تۆۋەندىكىدەك چۈشەندۈرگەن :

«بۇ خىل ئەمگەك ‹يەنى، ھەرقانداق بىر خىل تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا كېتىدىغان ئەمگەك› مەھسۇلاتىنىڭ بىر قىسمى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ داۋاملىشىش ۋاقتى، يەنى مۇشۇنداق بىر خىل شەكىلدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنىڭ داۋاملىشىش ۋاقتى بولىدۇ، ئۇ بۇ خىل شەكىلدە گەرچە كەلگۈسى تاۋارلارنى ياساشقا پايدىلىق بولسىمۇ، لېكىن **ئىشچىلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداشقا ئىشلىتىلمەيدۇ.**» (59 - بەت)

بۇ يەردە ، بىز ئا • سمىتنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پەرقىنى تۇراقلىق كاپىتال بىلەن ئوبوروت كاپىتالنىڭ پەرقىگە قوشۇۋېتىپ كەلتۈرۈپ چىقارغان يامان ئاقىۋەتنى يەنە بىر قېتىم كۆرۈۋالالايمىز . رامساي تىلغا ئالغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ئەمگەك ۋاستىلىرى ، ئوبوروت كاپىتالنى تۇرمۇش ۋاستىلىرى ھاسىل قىلىدۇ ؛ بۇ ئىككىسى بەلگىلىك قىممەتكە ئىگە تاۋاردۇر ؛ ئىككىلىسى ئوخشاشلا قوشۇمچە قىممەت ئىشلەپچىقىرالمايدۇ .

## X . كاپىتال ۋە كىرىم : ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە ئىش ھەققى[49]

(49) تۆۋەندىكىلەر VIII قولىيازمىدىن ئېلىنغان.



يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەممىسى ، شۇ يىللىق بارلىق مەھسۇلات شۇ يىلدىكى پايدىلىق ئەمگەك مەھسۇلاتىدۇر . ئەمما ، بۇ ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ قىممىتى ئومۇمىي مەھسۇلاتتىكى يىللىق ئەمگەك ، يەنى شۇ يىلى خورىغان ئەمگەك كۈچى ئىپادىلىنىدىغان ئاشۇ قىسىم قىممەتتىن چوڭ بولىدۇ . شۇ يىللىق **قىممەت مەھسۇلاتى** ، شۇ يىلى تاۋار شەكلىدە يېڭىدىن يارىتىلغان قىممەت **مەھسۇلات قىممىتىدىن** ، يەنى پۈتۈن يىللىق ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار مىقدارىنىڭ ئومۇمىي قىممىتىدىن كىچىك بولىدۇ . ئەگەر يىللىق مەھسۇلات ئومۇمىي قىممىتىدىن شۇ يىللىق ئەمگەك قوشقان قىممەتنى چىقىرىۋەتسەك ، بىز ئېرىشىدىغان پەرق سوممىسى ئەمەلىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قىممىتى بولماستىن ، بەلكى يېڭىدىن مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇش شەكلىدە قايتا نامايان بولىدىغان قىممەتلا بولىدۇ ؛ بۇ قىممەت ئۇنىڭدىن بۇرۇن مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان قىممەتتىن يىللىق مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن بولۇپ ، ئۇنىڭ شەكىللىنىش ۋاقتى شۇ يىللىق ئىجتىمائىي ئەمگەك جەريانىدىكى ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىنىڭ داۋاملىشىش ۋاقتىنىڭ ئۇزۇن - قىسقىلىقى تۈپەيلىدىن ئىلگىرى - كېيىن بولىدۇ ، ئۇ ئالدىنقى يىلى ياكى ئالدىنقى بىرنەچچە يىلدا ئىشلەپچىقىرىلغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىدىن كېلىدۇ . قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ، ئۇ شۇ يىلدىن بۇرۇن ئىشلەپچىقارغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ شۇ يىللىق مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەندىكى قىممەتتۇر .

ئەگەر بىزنىڭ فورمۇلىمىز بويىچە چۈشەندۈرسەك ، ئۇ ھالدا ئىلگىرى تەكشۈرگەن ھەر خىل ئامىللار I تۈركۈم بىلەن II تۈركۈم ئوتتۇرىسىدا ھەم II تۈركۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدا

ئالماشتۇرۇلغاندىن كېيىن، تۆۋەندىكى نەتىجە كېلىپ چىقىدۇ:

I. $4000c + 1000v + 1000m$ (كېيىنكى بۇ 2000 ئىستېمال ۋاستىلىرى IIc دا رېئاللىشىدۇ) $= 6000$

II. $2000c$ (I $(v + m)$ بىلەن ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ) $+ 500v + 500m = 3000$.

قىممەت سوممىسى $= 9000$.

شۇ يىلى يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان قىممەت پەقەت v بىلەن m غىلا مۇجەسسەملەنگەن بولىدۇ. شۇڭا، شۇ يىللىق قىممەت مەھسۇلاتى $v + m$ نىڭ يىغىندىسى $= 2000$ I $(v + m) + 1000$ II $(v + m) = 3000$ غا باراۋەر بولىدۇ. شۇ يىللىق مەھسۇلات قىممىتىدىكى قېپقالغان بارلىق قىممەت قىسمى يۆتكەلگەن قىممەت بولۇپ، يىللىق ئىشلەپچىقىرىشتا ئىستېمال قىلىنىپ بولغان ئەسلىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىدىن يۆتكەلگەن. بۇ 3000 قىممەتتىن باشقا، شۇ يىللىق ئەمگەك باشقا ھېچقانداق قىممەت ئىشلەپچىقارمايدۇ؛ بۇ 3000 شۇ يىللىق ئەمگەكنىڭ پۈتۈن يىللىق قىممەت مەھسۇلاتىدۇر.

ئەمما، دەل بىز كۆرۈپ يەتكەندەك، 2000 I $(v + m)$ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ماددىي شەكلىدە II تۈركۈم ئۈچۈن 2000 IIc نى قاپلايدۇ. I تۈركۈمدە خورىغان ئاشۇ $\frac{2}{3}$ قىسىم يىللىق ئەمگەك II تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى، بۇ ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ پۈتۈن قىممىتى ۋە ئۇنىڭ ناتۇرال شەكلىنى قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىدۇ. دېمەك، ئىجتىمائىي نۇقتىدىن تەكشۈرگەندە، شۇ يىلى خورىغان ئەمگەكنىڭ $\frac{2}{3}$ قىسمى II تۈركۈم بىلەن ماس كەلگەن ناتۇرال



شەكلىدە رېئاللاشقان يېڭى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنى يارىتىدۇ. شۇڭا، ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى قاپلاش ئۈچۈن، ئىجتىمائىي يىللىق ئەمگەكنىڭ كۆپ قىسمى يېڭى ئۆزگەرمەس كاپىتال (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇۋاتقان كاپىتال قىممىتى) ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ يەردە، كاپىتالىستىك جەمئىيەت ۋە ياۋايىلارنىڭ پەرقى سېنىئور[50] ئېيتقاندەك، ياۋايىلارنىڭ ئىمتىيازى ۋە خۇسۇسىيىتى بەزىدە ئۇلارنىڭ ئەمگىكىنى خوراتقىنى بىلەن، ئەمما ئۇلارنى كىرىم، يەنى ئىستېمال ۋاستىلىرىگە بۆلۈنىدىغان (ئايلىنىدىغان) ھېچقانداق مېۋىگە ئىگە قىلمايدۇ. پەرقى تۆۋەندىكىچە:

(a) كاپىتالىستىك جەمئىيەت ئۆزى ئىدارە قىلىدىغان يىللىق ئەمگەكنىڭ كۆپرەك قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى (ئۆزگەرمەس كاپىتال)نى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىدۇ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بولسا ئىش ھەققى شەكلىدىمۇ، قوشۇمچە قىممەت شەكلىدىمۇ كىرىمگە بۆلۈنمەيدۇ، پەقەت كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ.

(b) ياۋايىلار ئوق-يا، تاش بولقا، پالتا، سېۋەت قاتارلىقلارنى ياسىغاندا ئۆزى سەرپ قىلغان ۋاقىتنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئەمەس، بەلكى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش

---

(50) «ياۋايىلارنىڭ يا ياسىشى سانائەت بىلەن شۇغۇللانغانلىق بولىدۇ. لېكىن ئۇلار بۇنىڭدىن ئۆزىنى تارتمىغان» (سېنىئور «سىياسىي ئىقتىساد ئاساسىي قائىدىلىرى»، ئالۋابېن تەرجىمىسى، 1836 - يىل پارىژ نەشرى 342 — 343 - بەت) —— «جەمئىيەت قانچە تەرەققىي قىلسا، ئۆزىنى تارتىش شۇنچە تەلەپ قىلىنىدۇ.» (يۇقىرىغا ئوخشاش، 342 - بەت)[95] —— «كاپىتال» 1 - توم 22 - باب 3 - پاراگراف 619 - بەتكە[96] قاراڭ.

ۋاستىلىرىگە بولغان ئېھتىياجىنى قاندۇرۇشقىلا ئىشلىتىلىدىغانلىقىنى ناھايىتى ئېنىق بىلىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا ياۋايىلار ۋاقىت ئىسراپچىلىقىغا پەقەتلا كۆڭۈل بۆلمەي، ئېغىر بىر ئىقتىسادىي جىنايى ھەرىكەت سادىر قىلىدۇ. مەسىلەن، تېيلور[51] ئېيتقاندەك ئادەتتە ئۇلار توپتوغرا بىر ئاي ئىچىدە بىر تال يا ئوقى ياسايدۇ.

بىر قىسىم سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار نەزەرىيە جەھەتتىكى قىيىنچىلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن، يەنى رېئال باغلىنىش توغرىسىدىكى چۈشەنچە جەھەتتە كەڭ تارقالغان مۇنداق بىر قاراشنى ئوتتۇرىغا قويىدى: بىر ئادەم ئۈچۈن كاپىتال بولغان نەرسە يەنە بىر ئادەم ئۈچۈن كىرىم بولىدۇ؛ ئەكسىچە ئېيتقاندىمۇ شۇنداق بولىدۇ. بۇ خىل قاراش قىسمەن ئېيتقاندا توغرا. ئەگەر ئۇ ئومۇمىيۈزلۈك ئەھمىيەتكە ئىگە بولغاندا پۈتۈنلەي خاتا بولىدۇ (شۇڭا، بۇ خىل قاراش يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا ئېلىپ بېرىلغان پۈتكۈل ئالماشتۇرۇش جەريانىدىكى تۈپ خاتا چۈشەنچىنى، يەنى بۇ خىل قىسمەن توغرا نەرسىنىڭ پاكىت ئاساسىغا بولغان خاتا چۈشەنچىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ).

ئەمدى بىز بۇ خىل قاراشتا قىسمەن توغرا بولغان نەرسە ئاساسلانغان ئەمەلىي مۇناسىۋەت ئۈستىدە توختىلىمىز. شۇنداق بولغاندا بىز بۇ مۇناسىۋەتلەر توغرىسىدىكى خاتا قاراشلارنى ئېچىپ بېرەلەيمىز.

1. ئۆزگىرىشچان كاپىتال كاپىتالىستلار قولىدا كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ؛ ياللانما ئىشچىلار قولىدا بولسا،

(51) B · E · تېيلور «ئىنسانلارنىڭ ئىپتىدائىي تارىخى»گ · مېيۇللېر تەرجىمىسى، لېيپسىگ نەشرى (نەشر قىلىنغان ۋاقتى يېزىلمىغان) 240 - بەت.



كىرىم سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ.

ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئالدى بىلەن **پۇل كاپىتالى** سۈپىتىدە كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ؛ كاپىتالىست شۇ ئارقىلىق ئەمگەك كۈچى سېتىۋالغاندا، **پۇل كاپىتالى** بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. ئۇ كاپىتالىستنىڭ قولىدا پۇل شەكلىدە ساقلانسىلا پۇل شەكلىدىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان بېكىتىلگەن قىممەت بولالايدۇ. شۇڭا، ئۇ ئۆزگىرىشچان مىقدار ئەمەس، بەلكى ئۆزگەرمەس مىقدار بولىدۇ. ئۇ پەقەتلا ئىمكانىيەتلىك ئۆزگىرىشچان كاپىتالدۇر. — چۈنكى ئۇ ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىشى مۇمكىن. ئۇ پۇل شەكلىنى تاشلىۋېتىپ ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغاندىن كېيىن ھەمدە بۇ خىل ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە كاپىتالىستىك جەرياندا فۇنكسىيە ئۆتىگەندىلا، ئاندىن رېئال ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىدۇ.

كاپىتالىستنىڭ دەسلەپتە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن **پۇلى** ئەمدى ئىشچىلارنىڭ قولىدا ئۇلارنىڭ ئىش ھەققىنىڭ پۇل شەكلى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ، ئىشچىلار يەنە ئىش ھەققىنى تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ئايلاندۇرىدۇ؛ شۇڭا بۇ پۇللار **كىرىم** سۈپىتىدىكى پۇل شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. ئىشچىلار بۇ خىل كىرىمگە ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى تەكرار سېتىش ئارقىلىق ئېرىشىدۇ.

بۇ يەردە بىز پەقەت مۇنداق بىر ئاددىي پاكىتنىلا كۆرىمىز: سېتىۋالغۇچى (بۇ يەردە كاپىتالىست كۆزدە تۇتۇلىدۇ)نىڭ **پۇلى** ئۇنىڭ قولىدىن ساتقۇچى (بۇ يەردە ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى، يەنى ئىشچىلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ)نىڭ قولىغا ئۆتىدۇ. بۇ

ئۆزگىرىشچان **كاپىتال** ھەم كاپىتالىستنىڭ كاپىتالى، ھەم ئىشچىلارنىڭ كىرىمى بولۇشتەك قوش فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ دېگەنلىك ئەمەس، بەلكى بۇ **پۇل** ئالدى بىلەن كاپىتالىستنىڭ قولىدا ئۇنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالى سۈپىتىدىكى پۇل شەكلى بولۇپ، ئىمكانىيەتلىك ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولىدۇ؛ كاپىتالىست ئۇنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرغاندا، ئىشچىلارنىڭ قولىدا سېتىلىدىغان ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممەتدىشى بولىدۇ. بۇ پۇل سېتىۋالغۇچىنىڭ قولىدا بىر خىل ئىشلىتىلسە، ساتقۇچىنىڭ قولىدا يەنە بىر خىل ئىشلىتىلىدۇ، بۇ — تاۋار سودىسىنىڭ ھەممىسىدىلا كۆرۈلىدىغان ئەھۋال.

ئىقتىسادشۇناسلىقنى ئاقلىغۇچىلار بۇ مەسىلىنى بۇرمىلىدى. بىز ئوبوروت ھەرىكىتى G — A ( = G — W) غىلا دىققەت قىلساق، يەنى سېتىۋالغۇچى كاپىتالىست تەرەپتىن پۇلنى ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرساق، A — G ( = W — G) غىلا دىققەت قىلساق، يەنى سېتىۋالغۇچى ئىشچىلار تەرەپتىن ئەمگەك كۈچىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇپ، كېيىن يۈز بېرىدىغان ئىشلارنى ۋاقتىنچە ئويلاشمىساق بۇ تەرىپى ناھايىتى ئېنىق ئاشكارىلىنىدۇ. ئۇلار مۇنداق دەيدۇ: بۇ پۇل بۇ يەردە ئىككى كاپىتالنى رېئاللاشتۇردى؛ سېتىۋالغۇچى، يەنى كاپىتالىست ئۆزىنىڭ پۇل كاپىتالىنى جانلىق ئەمگەك كۈچىگە ئايلاندۇرىدۇ ھەمدە بۇ ئەمگەك كۈچىنى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا قوشۇۋېتىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، ساتقۇچى، يەنى ئىشچىلار ئۆز تاۋارلىرىنى — ئەمگەك كۈچىنى — پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ھەمدە پۇلنى كىرىم سۈپىتىدە خىراجەت قىلىدۇ، دەل شۇنداق بولغاچقا ئۇ ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئۇنى قايتىدىن داۋاملىق ساتىدۇ؛ دېمەك ئۇنىڭ ئەمگەك كۈچى ئەسلىدىلا ئۇنىڭ تاۋار شەكلىدىكى كاپىتالى



ھەمدە ئۇنىڭ كىرىمىنىڭ دائىملىق مەنبەسىدۇر. ئەمەلىيەتتە ئەمگەك كۈچى ئۇنىڭ كاپىتالى ئەمەس، بەلكى ئەمگەكنىڭ مال - مۈلكىدۇر (ئۇ ئۈزلۈكسىز ئۆزلۈكىدىن يېڭىلىنىپ، ئۆزلۈكىدىن تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ). ئەمگەك كۈچى ئۇنىڭ ياشاش ئۈچۈن ئۈزلۈكسىز ساتىدىغان ۋە ئۈزلۈكسىز سېتىشى شەرت بولغان بىردىنبىر تاۋىرىدۇر، بۇ پەقەت سېتىۋالغۇچىنىڭ يەنى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كەلگەندىلا، ئاندىن كاپىتال (ئۆزگىرىشچان كاپىتال) بولۇپ رول ئوينايدۇ. ئاشۇ ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ نەزىرىدە، بىر ئادەم نائىلاج ئۆز ئەمگەك كۈچىنى، يەنى ئۆزىنى ئۈچىنچى كىشىگە ساتسا، بۇ ئۇنىڭ بىر كاپىتالىست ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدۇ، چۈنكى ئۇ «تاۋار»نى داۋاملىق سېتىشى (ئۆزىنى سېتىشى) كېرەك. بۇ مەنىدىن ئېيتقاندا، ئۈچىنچى كىشى قۇلنى تاۋار سۈپىتىدە بىر قېتىمدىلا مەڭگۈلۈك سېتىۋەتسىمۇ، ئۇ قۇل يەنىلا كاپىتالىست بولىدۇ، چۈنكى بۇ خىل تاۋار — ئەمگەكچى قۇل — نىڭ خاراكتېرى بولسا، ئۇنى سېتىۋالغۇچى ئۇنى ھەر كۈنى قايتىدىن ئەمگەك قىلىشقا مەجبۇرلاپلا قالماي، ھەر كۈنى يەنە ئۇنىڭغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بېرىپ، ئۇنى داۋاملىق يېڭىۋاشتىن تەكرار ئەمگەك قىلىشقا سالىدۇ. — (بۇ ھەقتە سىسموندى ۋە سېينىڭ مالتۇسقا يازغان خېتى[97] دىن پايدىلىنىشقا بولىدۇ).

2. شۇنداق قىلىپ، 1000 I v + 1000 I m بىلەن 2000 II c نى ئالماشتۇرۇشتا، بىر تەرەپ ئۈچۈن ئۆزگەرمەس كاپىتال (2000 II c) يەنە بىر تەرەپ ئۈچۈن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە قوشۇمچە قىممەت، شۇنداقلا كىرىم بولىدۇ؛ بىر تەرەپ ئۈچۈن ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە قوشۇمچە قىممەت (2000 I (v + m))، يەنى كىرىم يەنە بىر تەرەپ ئۈچۈن

ئۆزگەرمەس كاپىتال بولىدۇ.

بىز I c بىلەن II c نى ئالماشتۇرۇشنى ئالدى بىلەن ئىشچىلار نۇقتىسىدىن تەكشۈرۈپ چىقىمىز.

I تۈركۈمدىكى بارلىق ئىشچىلار ئۆز ئەمگەك كۈچىنى I تۈركۈمدىكى بارلىق كاپىتالىستلارغا سېتىپ بېرىدۇ، بۇنىڭ قىممىتى 1000 بولىدۇ؛ بۇ قىممەتنى كاپىتالىستلار ئىش ھەققى شەكلىدە ئىشچىلارغا پۇل بويىچە تۆلەيدۇ. ئىشچىلار بۇ پۇلغا II تۈركۈمدىن ئوخشاش قىممەت سوممىسىدىكى ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار باشقا كىشى ئەمەس، پەقەتلا ئىشچىلارغا تاۋار ساتقۇچىدۇر، يۇقىرىدا ئېيتىلغان (380 - بەت[1]) II v 500 نى ئالماشتۇرۇشقا ئوخشاش، ئىشچىلار گەرچە ئىستېمال بۇيۇملىرىنى ئۆز تۈركۈمىدىكى كاپىتالىستلاردىن سېتىۋالسىمۇ شۇنداق بولىدۇ. ئىشچىلارنىڭ تاۋارلىرى، يەنى ئەمگەك كۈچى تاماملىغان ئوبوروت شەكلى نوقۇل ھالدىكى ئېھتىياجنى قاندۇرۇش، ئىستېمال قىلىش مەقسەت قىلىنغان ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدۇر: W (ئەمگەك كۈچى) — G — W (ئىستېمال ۋاستىلىرى II تۈركۈمدىكى تاۋار). بۇ ئوبوروت جەريانىنىڭ نەتىجىسى مۇنداق بولىدۇ: ئىشچى ئۆزىنى I تۈركۈمدىكى كاپىتالىست ئىشلىتىدىغان ئەمگەك كۈچى قىلىپ ساقلاپ قېلىش ھەمدە داۋاملىق ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن، A (W) — G — W دىن ئىبارەت بۇ جەرياننى ئۈزلۈكسىز تەكرارلاپ تۇرۇش كېرەك. ئۇنىڭ ئىش ھەققى ئىستېمال ۋاستىلىرىدە رېئاللىشىپ، كىرىم سۈپىتىدە خىراجەت قىلىنىدۇ. پۈتۈن ئىشچىلار سىنىپىغا

① مۇشۇ تومنىڭ 800 - بېتىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن



نىسبەتەن ئېيتقاندىمۇ، يەنە داۋاملىق كىرىم سۈپىتىدە خىراجەت قىلىنىدۇ.

ئەمدى بىز شۇ I v بىلەن II c نى ئالماشتۇرۇشنى يەنە كاپىتالىستلار نۇقتىسىدىن تەكشۈرۈپ چىقىمىز. II تۈركۈمدىكى بارلىق تاۋار مەھسۇلات ئىستېمال ۋاستىلىرىدىن، شۇنداقلا ھەر يىللىق ئىستېمالغا كېتىدىغان بۇيۇملاردىن، يەنى بەزى كىشىلەر (نۆۋەتتە، تەكشۈرۈۋاتقان ئەھۋالدا، I تۈركۈمدىكى بارلىق ئىشچىلار)نىڭ كىرىمىنى رېئاللاشتۇرۇشقا ئىشلىتىلىدىغان ئاشۇ بۇيۇملاردىن تەركىب تاپىدۇ. لېكىن، II تۈركۈمدىكى بارلىق كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ بىر قىسمى (= 2000) ئەمدى ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىدىن ئۆزگەرگەن تاۋار شەكلى بولىدۇ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بۇ تاۋار شەكلىدىن يەنە يىغىۋاشتىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزگەرمەس قىسمى بولۇپ ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرالايدىغان ناتۇرال شەكىلگە ئايلىنىشى كېرەك. ھازىرغىچە II تۈركۈمدىكى كاپىتالىست تاۋار شەكلى (ئىستېمال ۋاستىلىرى)دە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغان ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ يېرىمى (= 1000)نى I تۈركۈمدىكى ئىشچىلارغا سېتىپ بېرىش ئارقىلىق ئۇنى يەنە پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرۇشنى تاماملىدى. شۇڭا، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتى II c نىڭ ئالدىنقى يېرىمىغا ئايلانغىنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال I v ئەمەس، بەلكى پۇل بولىدۇ، بۇ پۇل ئەمگەك كۈچى بىلەن ئالماشتۇرۇلغاندا، I تۈركۈمگە نىسبەتەن پۇل كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچىنىڭ قولىغا چۈشىدۇ، بۇ ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچىغا نىسبەتەن كاپىتال ئەمەس، بەلكى پۇل شەكلىدىكى كىرىم. يەنى

ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋېلىش ۋاسىتىسى بولۇپ خىراجەت قىلىنىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، I تۈركۈمدىكى ئىشچىلارنىڭ قولىدىن Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كەلگەن پۇل = 1000 مۇ Ⅱ تۈركۈم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزگەرمەس ئامىلى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. ئۇ يەنىلا Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋار كاپىتالىنىڭ پۇل شەكلى بولىدۇ، ئۇ يەنە ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمى ياكى تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىغا ئايلىنىدۇ. دېمەك، Ⅱ تۈركۈم I تۈركۈمدىكى ئىشچىلاردىن، يەنى ئۆزىنىڭ تاۋارلىرىنى سېتىۋالغۇچىدىن ئېرىشكەن پۇلغا I تۈركۈمدىن 1000 ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. شۇنداق قىلىپ، Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال ئومۇمىي سوممىسىنىڭ يېرىمى قايتىدىن Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ناتۇرال شەكىلدە يېڭىلىنىدۇ. بۇ يەردە ئوبوروت شەكلى W — G — W بولىدۇ: قىممىتى 1000 بولغان ئىستېمال ۋاسىتىلىرى — پۇل 1000 — قىممىتى 1000 بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى.

لېكىن، W — G — W بۇ يەردە كاپىتال ھەرىكىتىدۇر. W ئىشچىلارغا سېتىپ بېرىلىپ، G غا ئايلىنىدۇ، بۇ G ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئايلىنىدۇ؛ بۇ تاۋاردىن يەنە شۇ تاۋارنىڭ ماددىي شەكىللىنىش ئامىلىغا ئايلىنىشتۇر. يەنە بىر تەرەپتىن، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۈچۈن Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار پەقەت تاۋار سېتىۋالغۇچى بولغانغا ئوخشاش، بۇ يەردىمۇ I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۈچۈن پەقەت تاۋار سېتىۋالغۇچى بولىدۇ. I تۈركۈم دەسلەپتە ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولۇپ فۇنكسىيە



ئۆتەيدىغان 1000 پۇلغا قىممىتى 1000 بولغان ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدۇ؛ بۇنىڭ بىلەن I تۈركۈم پۇل شەكلىدە تۆلىگەن 1000v نىڭ قىممەتدىشىغا ئېرىشىدۇ؛ بۇ پۇل ئەمدى ئىشچىلارغا تەۋە بولىدۇ، ئىشچىلار بۇ پۇلغا Ⅱ تۈركۈمدىن ئىستېمال بۇيۇملىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ I تۈركۈم شۇنداق يول بىلەن Ⅱ تۈركۈمنىڭ چۆنتىكىگە كىرىپ كەتكەن بۇ پۇلنى ئوخشاش قىممەت سوممىسىغا ئىگە بولغان تاۋارنى سېتىش ئارقىلىقلا قايتۇرۇپ كېلەلەيدۇ.

ئەڭ دەسلەپ I تۈركۈمدە ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان 1000 غا تەڭ بولغان پۇل سوممىسى بار ئىدى؛ بۇ پۇل سوممىسى ئوخشاش قىممەت سوممىسىدىكى ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغانلىقتىن، ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتىگەنىدى. لېكىن، ئىشچىلار I تۈركۈمنى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدىكى قىممىتى 6000 بولغان تاۋار مىقدارى (ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى) بىلەن تەمىنلىدى، بۇنىڭ $\frac{1}{6}$ قىسمى ياكى 1000 (قىممىتى بويىچە ئېيتقاندا) بولسا، پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىسمىنىڭ قىممەتدىشى بولدى. ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ھازىرقى تاۋار شەكلىدىمۇ ئىلگىرىكى پۇل شەكلىدىكىگە ئوخشاش ئۆزگىرىشچان كاپىتال فۇنكسىيىسىنى ئۆتىمەيدۇ؛ كېيىن جانلىق ئەمگەك كۈچىگە ئايلانغاندىلا ھەمدە بۇ ئەمگەك كۈچى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرغاندىلا، ئاندىن بۇ خىل فۇنكسىيىنى ئۆتىيەلەيدۇ. پۇل سۈپىتىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى پەقەتلا ئىمكانىيەتلىك ئۆزگىرىشچان كاپىتالدۇر. لېكىن ئۇ

بىۋاستە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدىغان بىر خىل شەكىلدە تۇرىدۇ . تاۋار سۈپىتىدىكى شۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىمۇ پەقەتلا ئىمكانىيەتلىك پۇل قىممىتىدۇر ؛ بۇ يەردە پەقەت تاۋار سېتىش ئارقىلىقلا ، يەنى II تۈركۈمنىڭ I تۈركۈمدىن قىممىتى 1000 بولغان تاۋارنى سېتىۋېلىشى ئارقىلىقلا ، ئاندىن ئەسلىدىكى پۇل شەكلىگە قايتىپ كېلىدۇ . بۇ يەردە ئوبوروت ھەرىكىتى مۇنداق بولىدۇ : 1000v (پۇل ) — قىممىتى 1000 بولغان ئەمگەك كۈچى — قىممىتى 1000 بولغان تاۋار (ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممەتدىشى ) — 1000v (پۇل ) ؛ يەنى G — W ··· W — G (=G — A ··· W — G) بولىدۇ . W ··· W ئوتتۇرىسىغا قىستۇرۇلغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزى ئوبوروت دائىرىسىگە كىرمەيدۇ . ئۇ يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئوخشىمىغان ئامىللىرىنى ئۆزئارا ئالماشتۇرۇشتا — گەرچە بۇ خىل ئالماشتۇرۇش ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ بارلىق ئامىللىرىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىنى ، يەنى ئۆزگەرمەس ئامىلنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ھەم ئۆزگىرىشچان ئامىل بولغان ئەمگەك كۈچىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆز ئىچىگە ئالسىمۇ — نامايان بولىدۇ . بۇ خىل ئالماشتۇرۇشتىكى بارلىق دەۋالاشقۇچىلار پەقەت سېتىۋالغۇچى ياكى ساتقۇچى ۋە ياكى ھەم سېتىۋالغۇچى ھەم ساتقۇچى بولىدۇ . بۇ خىل ئالماشتۇرۇشتا ئىشچىلار پەقەت تاۋار سېتىۋالغۇچى بولىدۇ ، كاپىتالىست بولسا نۆۋەتلەشكەن ھالدا سېتىۋالغۇچى ۋە ساتقۇچى بولىدۇ ، بەلگىلىك دائىرە ئىچىدە پەقەت تاۋار ساتقۇچى ياكى تاۋار سېتىۋالغۇچى بولىدۇ .

نەتىجە مۇنداق بولىدۇ : I تۈركۈم ئۆز كاپىتالىنىڭ ئۆزگىرىشچان قىممەت قىسمىغا پۇل شەكلىدە قايتا ئىگە بولىدۇ ، بۇ قىممەت قىسمى پەقەت بۇ شەكىلدىن بىۋاستە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ ، يەنى I تۈركۈم ئۆز كاپىتالىنىڭ ئۆزگىرىشچان قىممەت قىسمىغا ئۆز ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزگىرىشچان ئامىلى بىلەن قاپلىنىدىغان بىردىنبىر ئەمەلىي شەكىلدە قايتا ئىگە بولۇۋالىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىشچىلار تاۋار سېتىۋالغۇچى بولۇپ مەيدانغا چىقىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولۇش ئۈچۈن ، ئاۋۋال ساتقۇچى ، يەنى ئۆز ئەمگەك كۈچىنى ساتقۇچى بولۇپ مەيدانغا چىقىشى كېرەك .

II تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال (500 II v) توغرىسىدا بىز پەقەت بۇ ئىشلەپچىقىرىش تۈركۈمىدىكى كاپىتالىستلار بىلەن ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت جەريانىنى II تۈركۈمدىكى بارلىق كاپىتالىستلار بىلەن بارلىق ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلىدىغان ئوبوروت جەريانى دەپ قارىساق ، بۇ ئوبوروت جەريانى بىۋاستە ئېلىپ بېرىلىدۇ .

II تۈركۈمدىكى بارلىق كاپىتالىستلار 500v نى ئالدىن تۆلەپ ، ئوخشاش قىممەت سوممىسىدىكى ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدۇ ؛ بۇ يەردە بارلىق كاپىتالىستلار سېتىۋالغۇچى ، بارلىق ئىشچىلار ساتقۇچى بولىدۇ . ئۇنىڭدىن كېيىن ، ئىشچىلار ئۆز ئەمگەك كۈچىنى سېتىپ ئېرىشكەن پۇلغا سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئۆزى ئىشلەپچىقارغان تاۋارنىڭ بىر قىسمىنى سېتىۋالىدۇ . دېمەك ، كاپىتالىست بۇ يەردە ساتقۇچى بولىدۇ . ئىشچىلار ئۆزى ئىشلەپچىقارغان II تۈركۈمدىكى تاۋار كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ، يەنى تاۋار شەكلىدىكى 500v نى ، كاپىتالىستلار ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغاندا ئۇنىڭغا تۆلىگەن پۇل ئورنىدا تولۇقلاپ بېرىدۇ . ئەمدى كاپىتالىست ئەسلىدە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىشتىن بۇرۇن پۇل شەكلىدە ئىگە بولغان شۇ v غا تاۋار

شەكلىدە ئىگە بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، ئىشچى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى پۇلدا رېئاللاشتۇرىدۇ. ئەمدى ئۇ ئۆزىنىڭ ئىستېمالى ئۈچۈن بۇ پۇللارنى كىرىم سۈپىتىدە ئۆزى ئىشلەپچىقارغان ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالغاندا بۇ پۇللارنى يەنە رېئاللاشتۇرىدۇ. بۇ ئىشچىنىڭ پۇل شەكلىدىكى كىرىمىنىڭ ئىشچى ئۆزى تاۋار شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقارغان كاپىتالغا تەۋە تاۋارنىڭ تەركىبىي قىسمى 500v بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ. دېمەك، بۇ پۇللار II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنىڭ پۇل شەكلىدە II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇ يەردە تەڭ قىممەتتىكى پۇل شەكلىدىكى كىرىم قىممىتى تاۋار شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنى قاپلايدۇ.

كاپىتالىستنىڭ بايلىقى ئۇنىڭ تەڭ قىممەتتىكى تاۋار مىقدارىنى ئىشچىغا سېتىپ بېرىش ئارقىلىق ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغاندا ئىشچىغا بەرگەن پۇلنى يەنە قايتۇرۇۋالغانلىقى سەۋەبلىك كۆپىيىپ كەتمەيدۇ. ئەگەر كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغاندا ئىشچىغا ئالدىن 500 نى تۆلىگەندىن باشقا يەنە ئىشچىنى مەجبۇرلاپ ئىشلەپچىقارغان قىممىتى 500 بولغان تاۋار مىقدارىنى ئىشچىغا ھەقسىز بەرسە، ئۇ ھالدا كاپىتالىست ئەمەلىيەتتە ئىشچىغا ئىككى قېتىم ھەق تۆلىگەن بولىدۇ. ئەكسىچە، ئەگەر ئىشچى كاپىتالىست ئۈچۈن قىممىتى 500 بولغان تاۋارنىلا ئىشلەپچىقىرىپ، ئۆز ئەمگەك كۈچىنىڭ باھاسى بولغان 500 گە قىممەتداش قىلسا، ئۇ ھالدا كاپىتالىستنىڭ بۇ سودىدىن كېيىنكى ئەھۋالى بۇ سودىدىن بۇرۇنقى ئەھۋالىغا ئوخشاش بولىدۇ. لېكىن ئىشچى قىممىتى 3000 بولغان مەھسۇلاتنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ؛ ئۇ بۇ مەھسۇلاتتا ئىستېمال قىلىنىدىغان



ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ قىممىتىنى يېڭى مەھسۇلاتقا ئايلاندۇرغانلىقتىن، مەھسۇلاتنىڭ ئۆزگەرمەس قىممەت قىسمى، يەنى مەھسۇلاتتا ئىستېمال قىلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى = 2000 نى ساقلاپ قالىدۇ. بۇنىڭدىن باشقا ئۇ يەنە (v + m) 1000 نىڭ قىممىتىنى بۇ بېكىتىلگەن قىممەتكە قوشۇۋېتىدۇ. (دېستيۇت • دې • تراسى كاپىتالىست 500 پۇلنىڭ قايتىپ كېلىشى بىلەن قوشۇمچە قىممەتكە ئېرىشىپ بېيىپ كېتىدۇ دېگەندەك قاراش[98] نى ئوتتۇرىغا قويغان. بۇ بابنىڭ XIII پاراگرافىدا بۇ ھەقتە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ توختىلىمىز).

II تۈركۈمدىكى ئىشچى قىممىتى 500 بولغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالغانلىقى تۈپەيلىدىن II تۈركۈمدىكى كاپىتالىست ئەمدىلا تاۋار شەكلىدە ئىگە بولغان v II 500 قىممەت يەنە پۇل شەكلىدە، يەنى ئەسلىدىكى ئالدىن تۆلەنگەن شەكلىدە II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇنداق سودىنىڭ بىۋاستە نەتىجىسى باشقا ھەرقانداق تاۋار سېتىشقا ئوخشاش بېكىتىلگەن قىممەتنى تاۋار شەكلىدىن پۇل شەكلىگە ئايلاندۇرۇشتىن ئىبارەت بولىدۇ. پۇلنىڭ بۇنداق سودا ئارقىلىق ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىشىمۇ ھېچقانداق ئالاھىدە ئەھۋال ھېسابلانمايدۇ. ئەگەر II تۈركۈمدىكى كاپىتالىست بۇ 500 پۇلغا I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستتىن تاۋار سېتىۋېلىپ، ئارقىدىن يەنە قىممىتى 500 بولغان تاۋارنى I تۈركۈمگە سېتىپ بەرسە، ئۇ ھالدا 500 پۇل ئوخشاشلا ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇ 500 پۇل بولسا قىممىتى 1000 بولغان تاۋار مىقدارىنى ئالماشتۇرۇشقىلا ئىشلىتىلىدۇ ھەمدە يۇقىرىدا ئېيتىپ ئۆتكەن ئادەتتىكى قانۇنىيەتكە ئاساسەن، بۇ تاۋار

مىقدارىنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن بۇ پۇلنى ئوبوروتقا سالغان كىشىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ.

لېكىن، II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كەلگەن 500 پۇل ئۆز نۆۋىتىدە يەنىلا يىغىلانغان پۇل شەكلىدىكى ئىمكانىيەتلىك ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولىدۇ. نېمىشقا شۇنداق بولىدۇ؟ پۇل شۇنداقلا پۇل كاپىتالى ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدىغانلىقى ئۈچۈن شۇنداق بولىدۇ ھەمدە پەقەت پۇل شۇنداقلا پۇل كاپىتالى ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىش دائىرىسىدە بولغاندىلا، ئاندىن ئىمكانىيەتلىك ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولىدۇ. 500 فوند ستېرلىڭ پۇل II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىش بىلەن بىر ۋاقىتتا، II تۈركۈمدىكى ئەمگەك كۈچىمۇ بازارغا قايتىپ كېلىدۇ. ئىككىسىنىڭ قارىمۇقارشى بولغان ئىككى قۇتۇپقا قايتىپ كېلىشىنى — بۇنىڭ بىلەن 500 پۇل پەقەت پۇل بولۇپلا قالماي، يەنە پۇل شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولۇپ قايتا نامايان بولىدۇ — ئوخشاش بىر جەريان بەلگىلەيدۇ. كاپىتالىست قىممىتى 500 بولغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنى II تۈركۈمدىكى ئىشچىغا ساتقىنى ئۈچۈن، يەنى ئىشچى ئۆز ئىش ھەققىنى خىراجەت قىلىپ، ئۆزى ۋە ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ساقلاپ قالغانلىقى ئۈچۈن پۇل = 500 نىڭ ئۆزى II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. ئىشچى داۋاملىق ياشاش ۋە داۋاملىق تاۋار سېتىۋالغۇچى بولۇش ئۈچۈن، ئۆز ئەمگەك كۈچىنى قايتىدىن سېتىشى كېرەك. دېمەك، بۇ 500 پۇل II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىشى بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئەمگەك كۈچىمۇ بۇ 500 پۇلغا سېتىۋالغان تاۋار سۈپىتىدە قايتىپ كېلىدۇ ياكى ساقلىنىپ قالىدۇ، شۇنداقلا بۇ



500 پۇلمۇ ئىمكانىيەتلىك ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە قايتىپ كېلىدۇ.

زىبۇزىننەت بۇيۇملىرىنى ئىشلەپچىقىرىدىغان تۈركۈم II b نىڭ v يەنى v(II b) نىڭ ئەھۋالى I v بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. II b دىكى كاپىتالىست ئۈچۈن پۇل شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى يىغىلاپ بېرىدىغان پۇل II a دىكى كاپىتالىستنىڭ قولىدىن ئۆتۈپ، ئايلىنىپ II b دىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. لېكىن، ئىشچىلار تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدىغان كاپىتالىستنىڭ ئىشلەپچىقارغۇچىلاردىن بىۋاسىتە سېتىۋالامدۇ ياكى باشقا بىر تۈردىكى كاپىتالىستلاردىن سېتىۋېلىپ، پۇل كېيىنكى تۈردىكى كاپىتالىستنىڭ قولىدىن ئۆتۈپ، ئاندىن ئالدىنقى تۈردىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلەمدۇ، بۇنىڭدا پەرق بولىدۇ. چۈنكى، ئىشچىلار ئۇدۇللۇق تاپقان پۇلنى ئۇدۇللۇق خىراجەت قىلىدۇ، سېتىۋالالايدىغان چاغدا سېتىۋالىدۇ. لېكىن كاپىتالىستلار، مەسىلەن، 1000 II c بىلەن 1000 I v نى ئالماشتۇرۇشتا ئۇنداق قىلمايدۇ. كاپىتالىست ئۇدۇللۇق تاپقان پۇلنى ئۇدۇللۇق خىراجەت قىلمايدۇ. ئۇنىڭ مەقسىتى — ئۆز كاپىتالىنى مۇمكىنقەدەر كۆپەيتىش. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئەگەر بىرەر ئىش يۈز بېرىپ، II تۈركۈمدىكى كاپىتالىست ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى شۇ ھامان يىغىلىماي، ھېچبولمىغاندا بىرقەدەر ئۇزۇن ۋاقىت ئىچىدە قىسمەن بولسىمۇ پۇل شەكلىدە ساقلاپ تۇرۇشنى تېخىمۇ پايدىلىق دەپ قارىسا، ئۇ ھالدا 1000 II c (پۇل شەكلى)نىڭ I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىش ۋاقتى كېچىكىدۇ، بۇنىڭ بىلەن 1000v نىڭ پۇل شەكلىگە قايتىپ كېلىش ۋاقتىمۇ كېچىكىدۇ؛ I تۈركۈمدىكى كاپىتالىست زاپاس

پۇلغا ئىگە بولغاندىلا ، ئاندىن ئەسلىدىكى كۆلەم بويىچە داۋاملىق تىــجارەت قــىلالايدۇ . ئادەتتىكىچە ئېيتقاندا ، پۇل شەكلىدىكى ئــۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنىڭ قايتىپ كېلىشى تېز ياكى ئــاســتــا بولسۇن ، تىجارەتنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇشتا پۇل شەكلىدىكى زاپاس كاپىتال زۆرۈر بولىدۇ .

شۇ يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەر خىل ئامىللىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشنى تەتقىق قىلىشتا ، ئۆتكەن يىللىق ئەمگەكنىڭ نەتىجىسى ، يەنى تاماملانغان ئاشۇ يىللىق ئەمگەكنىڭ نــەتــىجىسىنىمۇ تەتقىق قىلىش كېرەك . بۇ يىللىق مەھسۇلاتنى نەتىجە قىلغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانى تاماملىنىپ ئۆتۈپ كېتىپ ، ئــۇنــىڭ مــەھــسۇلاتىغا ئايلىنىدۇ . دېمەك ، بۇ ئىشلەپچىقىرىش جــەريانىدىن بۇرۇن ئېلىپ بېرىلغان ياكى بىرلا ۋاقىتتا ئېلىپ بــېــرىــلغان شۇ ئوبوروت جەريانى ئىمكانىيەتلىك ئۆزگىرىشچان كــاپــىــتــالنىڭ رېئال ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىشى ، يەنى ئەمگەك كۈچىنى سېتىش - سېتىۋېلىش ئېغىمۇ شۇنداق بولىدۇ . ئەمگەك بازىرى بۇ يەردە كۆز ئالدىمىزدىكى تاۋار بازىرىنىڭ بىر قىسمى بولۇشتىن قالىدۇ . بۇ يەردە ئىشچى ئۆز ئەمگەك كۈچىنى سېتىپلا قالماي ، قوشۇمچە قىممەتتىن باشقا يەنە ئۆز ئەمگەك كۈچى بــاھــاســىــنىــڭ قىممەتدىشى بىلەنمۇ تاۋار شەكلىدە تەمىنلەيدۇ ؛ بــۇنــىــڭــدىــن بــاشــقــا ، ئۇ يەنە ئىش ھەققىگە ئېرىشىدۇ ھەمدە ئــالــمــاشــتــۇرۇشــتــا پــەقــەت تــاۋار (ئــىــستېمال ۋاستىلىرى) سېتىۋالغۇچى بولۇپ مەيدانغا چىقىدۇ . لېكىن يەنە بىر تەرەپتىن ، يىللىق مەھسۇلات تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بارلىق ئامىللىرىنى ئــۆز ئــىــچــىــگــە ئېلىشى ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بارلىق ئــامىللىرىنى قايتىدىن شەكىللەندۈرۈشى ، بولۇپمۇ ئەڭ مۇھىم ئامىل بولغان ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى شەكىللەندۈرۈشى كېرەك .



ئــەمــەلــىــيــەتــتــە بــىــز ئــۆزگــىــرىشچان كاپىتالغا نىسبەتەن بۇ ئــالــمــاشــتــۇرۇشــنــىــڭ نــەتــىجىسىنىڭ مۇنداق بولىدىغانلىقىنى كۆرگەنىدۇق : ئىشچى تاۋار سېتىۋالغۇچى بولۇپ ئۆزىنىڭ ئىش ھەققىنى خىراجەت قىلىش ۋە سېتىۋالغان تاۋارلارنى ئىستېمال قىلىش ئارقىلىق چوقۇم ساتىدىغان بىردىنبىر تاۋارنى ــــ ئۆزىنىڭ ئــەمــگــەك كۈچىنى ساقلاپ قالىدۇ ۋە تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ ؛ كــاپــىــتــالــىــست بۇ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئالدىن تــۆلــگەن پۇل كاپىتالنىڭ قولىغا قايتىپ كەلگىنىگە ئوخشاش ، ئــەمگەك كۈچىمۇ پۇل بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان تاۋار بولۇپ ، ئەمگەك بازىرىغا قايتىپ كېلىدۇ . بۇ يەردە ، بولۇپمۇ I 1000v غا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، تۆۋەندىكى نەتىجە كېلىپ چىقىدۇ : I تۈركۈم كاپىتالىستلىرى تەرەپتە پۇل شەكلىدىكى 1000v بولىدۇ . ئەكسىچە I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار تەرەپتە بولسا ، قىممىتى 1000 بولغان ئەمگەك كۈچى بولىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، I تۈركۈمدىكى پۈتكۈل تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى قايتىدىن باشلىنىدۇ . مانا بۇ ئالماشتۇرۇش جەريانىنىڭ بىر نەتىجىسىدۇر .

يەنە بىر تەرەپتىن ، I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار ئىش ھەققىنى خىراجەت قىلىپ ، II تــۈركــۈم تــەرەپتىن قــىممىتى 1000c بولغان ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئېرىشىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، بۇ 1000c تــاۋار شــەكــلــىــدىــن پۇل شەكلىگە ئايلىنىدۇ ؛ II تۈركۈم I تۈركۈمدىن تاۋار = 1000v نى سېتىۋېلىپ ، بۇ 1000c نى پۇل شەكلىدىن يەنە ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ . دېمەك ، I تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتى پۇل شەكلىدە I تۈركۈم تەرەپكە يەنە قايتىپ كېلىدۇ .

I تــۈركــۈمــدىــكــى ئــۆزگــىــرىشچان كاپىتال ئۈچ قېتىم ئــايلىنىدۇ ، بۇ ئايلىنىش يىللىق مەھسۇلات ئالماشتۇرۇشىدا يا

ھەرگىز ئىپادىلەنمەيدۇ يا يوشۇرۇن ئىپادىلىنىدۇ .

1 . بىرىنچى شەكىل ، پۇل شەكلى 1000 I v ، ئۇ ئوخشاش قىممەت سوممىسىغا ئىگە ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ . بۇ خىل ئايلىنىش I تۈركۈم بىلەن II تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى تاۋار ئالماشتۇرۇشتا ھەرگىز ئىپادىلەنمەيدۇ . لېكىن ، ئۇنىڭ نەتىجىسى تۆۋەندىكى پاكىتتا ئىپادىلىنىدۇ : II تۈركۈمدىكى 500 پۇلغا ئىگە ئىشچى تاۋار شەكلىدە تۇرۇۋاتقان قىممىتى 500 II v بولغان تاۋارنى ساتقۇچى بىلەن ئۆزئارا قارىمۇقارشى تۇرغىنىغا ئوخشاش ، I تۈركۈمدىكى 1000 پۇلغا ئىگە ئىشچىمۇ II تۈركۈمدىكى تاۋار ساتقۇچى بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ .

2 . ئىككىنچى شەكىل ، ئۆزگىرىشچان كاپىتالدا ئەمەلىي ئۆزگىرىش بولۇپ ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان بىردىنبىر شەكىلدۇر . بۇ خىل شەكىلدە قىممەت يارىتىدىغان كۈچ ئۇنىڭ بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان بېكىتىلگەن قىممەتنىڭ ئورنىنى ئالىدۇ ، بۇ ئىككىنچى شەكىل پۈتۈنلەي تاماملىنىپ بولغان ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا تەۋەدۇر .

3 . ئۈچىنچى شەكىل ، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ نەتىجىسى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىكەنلىكىنى دەلىللەيدىغان ئاشۇ خىل شەكىل بولۇپ ، يىللىق قوشۇمچە مەھسۇلاتتۇر . شۇڭا ، I تۈركۈم تەرەپتە = 1000v + 1000m = 2000 I (v + m) بولىدۇ . ئۇنىڭ ئەسلىدىكى قىممىتى 1000 پۇلغا تەڭ بولسا ، ئەمدى ئۇنىڭ ئورنىنى قىممىتىنىڭ ئىككى ھەسسىسىگە تەڭ 2000 تاۋار ئالىدۇ . دېمەك ، تاۋار شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قىممىتى = 1000 مۇ پەقەتلا ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالنىڭ ئاملى بولۇپ يارىتقان قىممەت



مەھسۇلاتنىڭ يېرىمىدىن ئىبارەت بولىدۇ . تاۋار شەكلىدىكى 1000 I v دەل I تۈركۈم ئەسلىدە پۇل 1000v شەكلىدە ئالدىن تۆلىگەن ، ئومۇمىي كاپىتالدا ئۆزگىرىشچان كاپىتال بولغان ئاشۇ قىسمىغا ئىشلىتىلىدىغان قىممەتدىشىدۇر . لېكىن ، ئۇلار تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغاندا ، پەقەتلا ئىمكانىيەتلىك كاپىتال (سېتىش ئارقىلىقلا ئاندىن رېئاللىشىدىغان پۇل ) بولىدۇ . شۇڭا ، ئۇلار بىۋاستە ئۆزگىرىشچان پۇل كاپىتالمۇ ئەمەس ، ئۇلار ئاخىرىدا تاۋار 1000 I v نى II c غا سېتىپ بېرىش ھەمدە ئەمگەك كۈچ سېتىۋېلىشقا بولىدىغان تاۋار ، پۇل 1000v غا ئالماشتۇرۇشقا بولىدىغان ماتېرىيال قىلىپ ، ئۆز ۋاقتىدا قايتا نامايان قىلىش ئارقىلىق بۇ خىل ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىدۇ .

بۇ خىل ئايلىنىشنىڭ ھەممىسىدە ئۆزگىرىشچان كاپىتال : 1 . دەسلەپتە پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە ؛ 2 . كېيىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئاملى سۈپىتىدە ؛ 3 . ئۇنىڭدىن كېيىن تاۋار كاپىتالىنىڭ قىممەت قىسمى ، يەنى تاۋار قىممىتى شەكلىدە ؛ 4 . ئاخىرىدا يەنە پۇل شەكلىدە I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىدا تۇرىدۇ ، بۇ پۇللارغا ئالماشتۇرۇلىدىغان ئەمگەك كۈچى بۇ پۇللار بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ . ئەمگەك جەريانىدا كاپىتالىست قولىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال بېكىتىلگەن مىقداردىكى قىممەت ئەمەس ، بەلكى ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان ، قىممەت يارىتىدىغان ئەمگەك كۈچى بولىدۇ . لېكىن ، كاپىتالىست ھەمىشە ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ياكى قىسقا ياكى ئۇزۇن بولغان بەلگىلىك ۋاقىتتا ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرۇپ بولغاندىن كېيىن ئاندىن ئۇنىڭغا ھەق تۆلەيدىغان بولغاچقا ، ھەق تۆلەشتىن بۇرۇن كاپىتالىست ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۆزىدىكى قاپلىما قىممەتكە

قوشۇلغان ئەمگەك كۈچى ياراتقان قوشۇمچە قىممەتكە ئىگە بولۇپ بولغان بولىدۇ .

**ئۆزگىرىشچان كاپىتال ھەمىشە مەلۇم شەكىلدە كاپىتالىستنىڭ قولىدا قالىدىغان بولغاچقا، قانداقلا بولمىسۇن، ئۇنى مەلۇم كىشىنىڭ كىرىمگە ئايلىنىدۇ دېگىلى بولمايدۇ.** ئەكسىچە تاۋار شەكلىدىكى Ⅰ v 1000 Ⅱ تۈركۈمگە سېتىپ بېرىلگەندە پۇلغا ئايلىنىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، يەنە ماددىي بۇيۇم بىلەن Ⅱ تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ يېرىمى قاپلىنىدۇ .

كىرىمگە بۆلۈنىدىغان نەرسە Ⅰ تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئەمەس ، پۇل شەكلىدىكى 1000v مۇ ئەمەس . بۇ خىل پۇل ئەمگەك كۈچىگە ئايلانسىلا ، Ⅰ تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدە قايتا فۇنكسىيە ئۆتىمەيدۇ ، بۇ باشقا ھەرقانداق بىر تاۋار سېتىۋالغۇچى[①]نىڭ پۇلىغا ئوخشايدۇ ، بۇ پۇل مەلۇم بىر سانتىمنىڭ تاۋارغا ئايلىنىش بىلەن ئۇنىڭغا تەۋە ھەرقانداق بىر نەرسىگە قايتا ۋەكىللىك قىلمايدۇ . ئىشچىلار سىنىپى ئىش ھەققى شەكلىدە ئېرىشكەن پۇلنىڭ ئۇلارنىڭ قولىدا ئالماشتۇرۇلۇشى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى بولماستىن ، بەلكى پۇلغا ئايلانغان ئەمگەك كۈچى قىممىتىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىدۇر . ئوخشاشلا ، ئىشچىلار ياراتقان قىممەت مەھسۇلاتى ((2000 Ⅰ (v + m)) نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى پەقەتلا كاپىتالىستلار ئىگىدارلىقىدىكى تاۋارلارنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى بولۇپ ، ئىشچىلار بىلەن مۇناسىۋەتسىز . لېكىن ، كاپىتالىستنىڭ —— بولۇپمۇ ئۇلارنىڭ نەزەرىيىچىلىرى ، يەنى سىياسىي

① 1893 - يىلىدىكى نېمىسچە نەشرىدىكى «سانتىمچى» ، دېيىلگەن بۇ سۆز ماركسنىڭ قولىيازمىسىغا ئاساسەن ئۆزگەرتىلگەن . —— تۈزگۈچىدىن



ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ —— ئىشچىلارغا تۆلىگەن پۇلنىڭ ئۆزىنىڭ ، يەنى كاپىتالىستنىڭ پۇلى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت بۇ خام - خىيالدىن قۇتۇلمىقى تەس . ئەگەر كاپىتالىست ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچى بولسا ، ئۇنداقتا ، ئۆزگىرىشچان قىممەت قىسمى —— يەنى كاپىتالىستقا ئەمگەكنىڭ سېتىۋېلىنغان باھاسىنى قاپلاپ بېرىدىغان تاۋار شەكلى قىممەتدىشى —— بىۋاسىتە پۇل شەكلىدە پەيدا بولىدۇ . شۇڭا ، ئايلانما يول بىلەن قايتىپ كېلىپ يۈرمەستىن ، قايتىدىن ئۆزگىرىشچان پۇل كاپىتالى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . لېكىن ، Ⅱ تۈركۈمدىكى ئىشچىلار —— ئەگەر زىبۇزىنەت ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىشچىلارنى بىر چەتتە قالدۇرۇپ تۇرساق —— 500v نىڭ ئۆزى ئىشچىلارنىڭ ئىستېمالى ئۈچۈن تەمىنلىگەن ئاشۇنداق تاۋار شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ، بۇنداق تاۋارنى بارلىق ئىشچىلار دەپ قارالغان ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغان بارلىق كاپىتالىستلاردىن يەنە سېتىۋالىدۇ . Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان قىممەت قىسمى ئۇنىڭ ناتۇرال شەكلى بويىچە ئېيتقاندا ، مۇتلەق كۆپ قىسمى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئىستېمالى ئۈچۈن تەمىنلەنگەن ئىستېمال ۋاسىتىلىرىدىن ھاسىل بولىدۇ . لېكىن ، ئىشچىلارنىڭ بۇ خىل شەكىلدە خىراجەت قىلغىنى ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئەمەس ، بەلكى ئىش ھەققى ، ئۆزلىرىنىڭ پۇلىدۇر . بۇ پۇللار دەل بۇ ئىستېمال ۋاسىتىلىرىدە رېئاللاشقانلىقى تۈپەيلىدىن كاپىتالىست ئۈچۈن ئۆزگىرىشچان. كاپىتال Ⅱ v 500 نى ئەسلىگە كەلتۈرۈپ بەرگەن پۇل شەكلىدۇر . ئۆزگىرىشچان كاپىتال Ⅱ v ئۆزگەرمەس كاپىتال Ⅱ c 2000 غا ئوخشاش ئىستېمال ۋاسىتىلىرى شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ ، ئىككىلىسى ئوخشاشلا كىرىمگە بۆلۈنمەيدۇ . بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا كىرىمگە بۆلۈنىدىغىنى ئىش

ھەققىدۇر .

لېكىن ، ئىش ھەققى كىرىم سۈپىتىدە خىراجەت قىلىنىدىغان بولغاچقا ، بىر تەرەپتىن 1000 Ⅱc پۇل كاپىتالى شەكلىنى ئەسلىگە كەلتۈرىدۇ ، بۇ خىل ئايلانما يول بىلەن يەنە 1000 Ⅰv پۇل كاپىتالى شەكلىگە قايتىپ كېلىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، 500 Ⅱv پۇل كاپىتالى شەكلىدە قايتىپ كېلىدۇ . يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال (كېيىنكىسىنىڭ بىر قىسمى بىۋاستە قايتىپ كېلىدۇ ، بىر قىسمى ۋاستىلىك قايتىپ كېلىدۇ ) پۇل كاپىتالى شەكلىگە قايتىپ كېلىدۇ ، بۇ يىللىق مەھسۇلات ئالماشتۇرۇشىدىكى مۇھىم بىر پاكىتتۇر .

## XI . تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قاپلىنىشى

يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىكى تۈرلۈك ئالماشتۇرۇشنى بايان قىلغاندا تۆۋەندىكى غايەت زور قىيىنچىلىققا دۇچ كېلىمىز . ئەگەر بىز مەسىلىنى ئەڭ ئاددىي ئىپادىلىنىش شەكلى بىلەن چۈشەندۈرىدىغان بولساق ، مۇنداق بولۇپ چىقىدۇ :

(Ⅰ) $4000c + 1000v + 1000m +$

(Ⅱ) $2000c + 500v + 500m = 9000$,

بۇلار ئاخىر تۆۋەندىكىدەك بۆلۈنۈپ كېتىدۇ :

$4000 Ⅰc + 2000 Ⅱc + 1000 Ⅰv + 500 Ⅱv + 1000 Ⅰm + 500 Ⅱm$

$= 6000c + 1500v + 1500m = 9000.$

ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممەت قىسمى ھەقىقىي ئەمگەك ۋاستىلىرى (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئالاھىدە بۆلۈنمىسى )دىن تەركىب تاپىدىغانلا بولسا ، ئەمگەك ۋاستىلىرىدىن ئەمگەك مەھسۇلاتى (تاۋار )غا ئۆتۈپ كېتىدۇ ؛ بۇ ئەمگەك



ۋاستىلىرى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئامىلى سۈپىتىدە ، يەنە كېلىپ ئۆزىنىڭ بۇرۇنقى ناتۇرال شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەۋېرىدۇ ، بىرلا ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ خورىشى ، يەنى ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ مۇئەييەن ۋاقىت ئىچىدە ئۇدا فۇنكسىيە ئۆتەش جەريانىدا پەيدىنپەي يوقاتقان قىممىتى ئەمگەك ۋاستىلىرىنىڭ ياردىمى بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارنىڭ قىممەت ئامىلى سۈپىتىدە قايتا نامايان بولىدۇ ۋە ئەمگەك قورالىدىن ئەمگەك مەھسۇلاتىغا ئۆتۈپ كېتىدۇ . دېمەك ، گەپ يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈستىدە بولىدىكەن ، بۇنىڭدا ھە دېگەندە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر يىلدىن كۆپرەك ئۆمۈر سۈرىدىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىلا تەكشۈرۈشىمىزگە توغرا كېلىدۇ . ئەگەر ئۇلار بىر يىل ئىچىدە ئىستېمالدىن قېپقالسا ، ئۇلارنى پۈتۈنلەي يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ياردىمى بىلەن قاپلاشقا ۋە يېڭىلاشقا توغرا كېلىدۇ ؛ شۇڭا بۇ يەردە مۇھاكىمە قىلىنىۋاتقان مەسىلە باشتىلا ئۇلار بىلەن ئالاقىسىز . تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ماشىنا ۋە باشقا ئۇزاقراق چىدايدىغان تۈرلىرىگە كەلسەك ، مۇنداق ئەھۋال كۆرۈلۈشى ، يەنە كېلىپ دائىم كۆرۈلۈپ تۇرۇشى مۇمكىن : قۇرۇلۇش ياكى ماشىنىنىڭ پۈتكۈل قۇرۇلمىسىنىڭ ئۆمرى ئۇزۇن بولۇشىغا قارىماي ، بىر قىسىم بۆلەكلىرى شۇ يىل داۋامىدا تولۇقلاشنى تەلەپ قىلىدۇ . بۇ بۆلەكلەر تۇراقلىق كاپىتالنىڭ شۇ يىل داۋامىدا تولۇقلىنىشى لازىم بولغان ئامىللىرى بىلەن بىر كاتېگورىيىگە كىرىدۇ .

تاۋار قىممىتىنىڭ بۇ ئامىلىنى رېمونت خىراجەتلىرى بىلەن ھەرگىز ئارىلاشتۇرۇۋېتىشكە بولمايدۇ . تاۋار سېتىلسا قىممىتىنىڭ بۇ ئامىلى باشقا ئامىللارغا ئوخشاشلا پۇل تۈسىنى ئالىدۇ ، يەنى پۇلغا ئايلىنىدۇ ؛ لېكىن بۇ ئامىل پۇلغا ئايلانغاندىن كېيىن ،

ئۇنىڭ باشقا قىممەت ئامىللىرىدىن پەرقلىنىدىغانلىقى مەلۇم بولۇپ قالىدۇ. تەكرار تاۋار ئىشلەپچىقىرىشنى باشلاش ئۈچۈن (قىسقىسى، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۈزلۈكسىز جەريان بولۇشى ئۈچۈن) تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار ماددىي بويۇم بىلەن قاپلىنىشى كېرەك؛ خۇددى شۇنىڭدەك تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچىمۇ يېڭى ئەمگەك كۈچى بىلەن تولۇقلىنىشى كېرەك. بۇنىڭ ئۈچۈن تاۋارنى سېتىشتىن كەلگەن پۇلنى قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ شۇ ئامىللىرىغا، پۇل شەكلىدىن تاۋار شەكلىگە داۋاملىق ئايلاندۇرۇپ تۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. ئالايلۇق، مەلۇم مۇددەت ئىچىدە خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىنى تەشكىل قىلغۇدەك دەرىجىدە، ھەتتا بۇ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى مەلۇم ۋاقىت ئىچىدە يېڭىۋاشتىن سېتىۋېلىشقا ھاجەت چۈشمىگۈدەك دەرىجىدە كۆپلەپ سېتىۋالغان، دېمەك، بۇ زاپاس تۈگەشتىن بۇرۇن تاۋار سېتىشتىن كەلگەن ۋە يۇقىرىدىكى مەقسەت يولىدا سەرپ قىلىنىدىغان پۇل توپلىنىپ قالغان، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ شۇ قىسمى ۋاقتىنچە ئاكتىپ فۇنكسىيە ئۆتەشتىن توختىغان پۇل كاپىتالغا ئايلىنىپ قالغان تەقدىردىمۇ، بۇ ھال مەسىلىدە ھېچقانداق ئۆزگىرىش پەيدا قىلمايدۇ. بۇنىڭ ئۆزى كىرىم كاپىتالى ئەمەس؛ بۇ پۇل شەكلىدە تۇرۇپ قالغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىدۇر. يېڭىلىنىش شەكىللىرى ئوبوروت نۇقتىسىدىن ئالغاندا ھەر خىل بولۇشىغا قارىماي، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى دائىم يېڭىلىنىپ تۇرۇشى كېرەك. يېڭىۋاشتىن سېتىۋېلىش ھەرىكىتى، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ يېڭىلىنىشى ۋە تولۇقلىنىشى ئۈچۈن ۋاستە بولغان ئوبوروت ھەرىكىتى ئۇزاقراق



ۋاقىتقىچە داۋاملىشىشى مۇمكىن، بۇ بىر نۆۋەتتىلا كۆپلەپ پۇل سەرپ قىلىنىدىغان ۋە تېگىشلىك ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى بىلەن تولۇقلىنىدىغان ۋاقىت بولۇشى مۇمكىن؛ ياكى بولمىسا بۇ ئوبوروت ھەرىكىتى قىسقا - قىسقا ۋاقىت ئىچىدە داۋاملىشىشى مۇمكىن، بۇ پۇل ئاز مىقداردا تېز ۋە ئۈزلۈكسىز چىقىم قىلىنىدىغان ئىشلەپچىقىرىش زاپىسىمۇ ئازراق بولغان ۋاقىت بولۇشى مۇمكىن. بۇلارمۇ ئىشنىڭ ئۆزىدە ھېچقانداق ئۆزگىرىش پەيدا قىلالمايدۇ. ئەمگەك كۈچىمۇ خۇددى شۇنداق بولىدۇ. ئىشلەپچىقىرىش يىل داۋامىدا بىر كۆلەمدە ئۈزلۈكسىز داۋام قىلغانلىكى جايلاردا، سەرپ قىلىنغان ئەمگەك كۈچى يېڭى ئەمگەك كۈچى بىلەن دائىم تولۇقلىنىپ تۇرىدۇ؛ ئەمگەك پەسىل خاراكتېرىدە بولغان ۋە ھەر خىل مەزگىلدە ھەر خىل مىقداردا ئەمگەك كۈچى تەلەپ قىلغانلىكى جايلاردا، ئالايلۇق، يېزا ئىگىلىكىدە شۇنىڭغا يارىشا ئەمگەك كۈچىنى بەزىدە ئازراق، بەزىدە كۆپرەك سېتىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە تاۋارنى سېتىشتىن كەلگەن پۇل ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ يوقاتقان قىممىتىنى تولۇقلايدىغانلىقىغا قارىماي، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خورىغان قىسمىغا باراۋەر بولغان تاۋار قىممىتىنى پۇلغا ئايلاندۇرغان چېغىدا، قايتىدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمىغا ئايلانمايدۇ. بۇ پۇل ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى بىلەن بىر قاتاردا توپلىنىپ، ئۆزىنىڭ پۇل شەكلىنى ساقلاپ قالىدۇ. پۇلنىڭ بۇنداق توپلىنىشى تاكى ۋاقتى ئوخشاش بولمىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش دەۋرى ئاياغلاشقىچە تەكرار داۋام قىلىپ تۇرىدۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بۇ دەۋرىدە، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق ئامىللىرى ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى ناتۇرال شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەۋېرىدۇ.

بۇنداق تۇراقلىق ئامىللار، مەسىلەن، قۇرۇلۇش، ماشىنا قاتارلىقلار ئۆمرى تۈگەپ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدا قايتىدىن فۇنكسىيە ئۆتىيەلەيدىغان بولۇپ قالغان ھامان، ئۇلارنىڭ قىممىتى ئۆزى بىلەن بىللە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ۋە پۈتۈنلەي پۇل بىلەن، يەنى توپلىنىپ قالغان پۇلنىڭ يىغىندىسى بىلەن، تۇراقلىق كاپىتالدىن شۇ كاپىتالنىڭ ئىشتىراك قىلىشى ئارقىسىدا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارلارغا پەيدىنپەي ئۆتكەن ۋە تاۋارلارنى سېتىش ئارقىلىق پۇل شەكلىگە ئايلانغان قىممەتنىڭ يىغىندىسى بىلەن تولۇقلىنىدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن بۇ پۇل تۇراقلىق كاپىتالنى (ياكى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئامىللىرىنى، چۈنكى ئۇنىڭ تۈرلۈك ئامىللىرىنىڭ ئۆمرى ھەر خىل بولىدۇ) ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلاش ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بۇ تەركىبىي قىسمىنى ئەمەلدە يېڭىلايدۇ. دېمەك، بۇ پۇل ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ بىر قىسمى، يەنى تۇراقلىق قىسمىنىڭ پۇل شەكلىدۇر. شۇڭا، بۇ خەزىنىنىڭ ئۆزى كاپىتالىستىك تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئامىلىدۇر. بۇ خەزىنە تۇراقلىق كاپىتال ئۆز ئۆمىدىنى تۈگەتكىچە، جۈملىدىن ئۆزىنىڭ پۈتۈن قىممىتىنى ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋارلارغا ئۆتكۈزگىچە ۋە ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلىنىش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلغىچە تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنىڭ ياكى ئۇنىڭ ئايرىم ئامىللىرى قىممىتىنىڭ پۇل شەكلىدە تەكرار ھاسىل بولۇشى ۋە توپلىنىشىدۇر. بۇ پۇل ئۆز ئۆمرىنى تۈگەتكەن تۇراقلىق كاپىتال ئامىللىرىنىڭ ئورنىنى تولۇقلاش ئۈچۈن قايتىدىن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ يېڭى ئامىلىغا ئايلانغان چېغىدىلا، ئۆزىنىڭ خەزىنە شەكلىنى يوقىتىپ، كاپىتالنىڭ ئوبوروتىنى ۋاستە قىلغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا قايتىدىن ئاكتىپ ئىشتىراك قىلىدۇ.



خۇددى ئاددىي تاۋار ئوبوروتى نوقۇل مەھسۇلات ئالماشتۇرۇلۇشى بولمىغىنىغا ئوخشاش، يىللىق تاۋار مەھسۇلاتنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىمۇ ئۆزىنىڭ تۈرلۈك تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئۆزئارا نوقۇل ۋە بىۋاسىتە ئالماشتۇرۇلۇشى بولۇپ بۆلۈنمەيدۇ. پۇل بۇنىڭدا ئۆزىگە خاس ئالاھىدە رول ئوينايدۇ، بۇنداق رول خۇسۇسەن تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنىڭ تەكرار ھاسىل بولۇش ئۇسۇلىدا ئۆز ئىپادىسىنى تاپىدۇ (مۇبادا ئىشلەپچىقىرىش ئورتاق ئىشلەپچىقىرىش بولۇپ، تاۋار ئىشلەپچىقىرىش شەكلىنى ئالمىسا، ئەھۋالدا يەنە قانداق ئوخشىماسلىق يۈز بېرىدۇ، بۇ كېيىنرەك تەتقىق قىلىشقا تېگىشلىك مەسىلە).

ئەمدى بىز يەنە ئاساسىي فورمۇلىغا قايتىپ كېلىمىز. Ⅱ تۈركۈمدە: 2000c + 500v + 500m. بۇ يەردە بىر يىل ئىچىدە ئىشلەپچىقىرىلغان بارلىق ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى 3000 غا باراۋەر بولىدۇ؛ بۇ تاۋار ئومۇمىي سوممىسىنى ھاسىل قىلىدىغان ئوخشىمىغان تاۋار ئامىللىرى ئىچىدە قىممەتكە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ھەربىر ئامىل $\frac{2}{3}c + \frac{1}{6}v + \frac{1}{6}m$ غا بۆلۈنىدۇ ياكى پىرسەنت بىلەن ئىپادىلىنىپ، $66\frac{2}{3}c + 16\frac{2}{3}v + 16\frac{2}{3}m$ غا بۆلۈنىدۇ. Ⅱ تۈركۈمدىكى ھەر خىل ئوخشىمىغان تاۋارلارغا مۇجەسسەملەنگەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ئوخشىمىغان نىسبەتتە بولىدۇ؛ بۇ تاۋارلار ئىچىدە ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق قىسمىمۇ ئوخشاپ كېتىدۇ. تۇراقلىق كاپىتال قىسمىنىڭ ئۆمرىمۇ ئۇنىڭ يىلدىن - يىلغا خورىشى ياكى ئۇنىڭدىن ئىشلەپچىقىرىشقا قاتناشقان تاۋارغا نىسبەت بويىچە يۆتكەلگەن ئاشۇ قىسىم قىممىتىمۇ ئوخشىمايدۇ. لېكىن، بۇلارنىڭ بۇ يەردىكى مەسىلە بىلەن

مۇناسىۋىتى يوق. ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا نىسبەتەن مەسىلە پەقەت Ⅱ تۈركۈم بىلەن I تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشقا چېتىلىدۇ. بۇ يەردە، Ⅱ تۈركۈم بىلەن I تۈركۈم پەقەت ئۆزلىرىنىڭ ئىجتىمائىي، ئاممىۋى مۇناسىۋىتىدىلا بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، Ⅱ تۈركۈمدىكى بارلىق ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىغا قارىتا ئۇنىۋېرسال تەكشۈرۈش ئېلىپ بارغاندا، Ⅱ تۈركۈم تاۋار مەھسۇلاتلىرىدىكى c دىن ئىبارەت بۇ قىسىم قىممەتنىڭ نىسبەت مىقدارى (بۇ بىز ھازىر تەكشۈرۈۋاتقان مەسىلىگە قارىتا بىردىنبىر ھەل قىلغۇچ ئەھمىيەتكە ئىگە) ئوتتۇرىچە نىسبەتتۇر.

ئوتتۇرىچە قىممىتى $2000c + 500v + 500m$ دىن ئىبارەت بولغان بۇ بىرقانچە قىسىمدىن تەركىب تاپقان ھەر خىل تاۋارلار (ئۇلارنىڭ كۆپ قىسمى ئوخشاش بىر تاۋار تۈرلىرىدۇر) دىكى ھەربىر خىل تاۋارنىڭ قىممىتى $= 66\frac{2}{3}\%c + 16\frac{2}{3}\%v + 16\frac{2}{3}\%m$ بولىدۇ. بۇ يەردە ئېيتىلغىنى مەيلى c غا تەۋە بولسۇن ياكى v غا ياكى m غا تەۋە بولسۇن، ھەر 100 بىرلىككە تەتبىقلىنىدىغان تاۋارلاردۇر.

ئۆزىدە 2000c نى مۇجەسسەملىگەن تاۋارنىڭ قىممىتى يەنە تۆۋەندىكىلەرگە بۆلۈنىدۇ:

1. $1333\frac{1}{3}c + 333\frac{1}{3}v + 333\frac{1}{3}m = 2000c$,

ئوخشاشلا، 500v يەنە تۆۋەندىكىلەرگە بۆلۈنىدۇ:

2. $333\frac{1}{3}c + 83\frac{1}{3}v + 83\frac{1}{3}m = 500v$,

ئاخىرىدا، 500m يەنە تۆۋەندىكىلەرگە بۆلۈنىدۇ:



3. $333\frac{1}{3}c + 83\frac{1}{3}v + 83\frac{1}{3}m = 500m$.

1، 2، 3 دىكى c نى ئۆزئارا قوشساق، $1333\frac{1}{3}c + 333\frac{1}{3}c + 333\frac{1}{3}c = 2000$ ھاسىل بولىدۇ. ئوخشاشلا، $333\frac{1}{3}v + 83\frac{1}{3}v + 83\frac{1}{3}v = 500$ دە m نى ئۆزئارا قوشساقمۇ شۇنداق بولىدۇ. ھەممىسىنى ئۆزئارا قوشساق، يۇقىرىدا ئېيتىلغىنىغا ئوخشاش 3000 ئومۇمىي قىممەت ھاسىل بولىدۇ.

دېمەك، Ⅱ تۈركۈمدىكى قىممىتى 3000 بولغان تاۋار مىقدارى ئۆز ئىچىگە ئالغان بارلىق ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتى 2000c غا مۇجەسسەملەنگەن بولىدۇ؛ 500v بىلەن 500m دا بولسا، بۇ قىممەتنىڭ ھەتتا بىر ئېرىقچىسىمۇ بولمايدۇ. بۇ v ۋە m غىمۇ ئوخشاشلا تەتبىقلىنىدۇ.

باشقىچە ئېيتقاندا، Ⅱ تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان، شۇ ئارقىلىق يەنە ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ناتۇرال شەكلى ياكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىگە ئايلىنىدىغان ئاشۇ بىر قىسمى 2000c دا مەۋجۇت بولىدۇ. دېمەك، Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋارلارنىڭ ئۆزگەرمەس قىممىتىنى ئالماشتۇرۇشقا ئالاقىدار بولغان بارلىق ئىشلار 2000 Ⅱ c ھەرىكەت قىلىدىغان دائىرىدىن ھالقىپ كەتمەيدۇ ھەمدە بۇ خىل ئالماشتۇرۇش پەقەت ئۇنىڭ بىلەن I (1000v + 1000m) ئوتتۇرىسىدا ئېلىپ بېرىلىدۇ.

ئوخشاشلا، I تۈركۈمگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى بىلەن

مۇناسىۋەتلىك بولغان بارلىق ئىشلارمۇ I c 4000 نى تەكشۈرۈش دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتمەيدۇ .

## 1 . خورىغان قىممەت قىسمىنىڭ پۇل شەكلىدە تولۇقلىنىشى

ئەگەر بىز گەپنى تۆۋەندىكى فورمۇلا :

$$\text{I}.\ 4000c + \underbrace{1000v + 1000m}$$

$$\text{II}.\ \cdots\cdots\cdots\cdots\ 2000c \quad + 500v + 500m$$

دىن باشلىساق ، ئۇ چاغدا ، تاۋار Ⅱ c 2000 بىلەن شۇنىڭغا تەڭ قىممەتتىكى تاۋار (1000v + 1000m) I نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى Ⅱ c 2000 نىڭ پۇتۇنلەي ناتۇرال شەكىلدە قايتىدىن Ⅱ تۈركۈمنىڭ I تۈركۈمدە ھاسىل قىلىنغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ناتۇرال تەركىبىي قىسمىغا ئايلىنىشىنى شەرت قىلغان بولاتتى ؛ لېكىن كېيىنكىسىنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا ۋاستە بولغان تاۋار قىممىتى 2000 نىڭ ئىچىدە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ يوقاتقان قىممىتىنى تولۇقلايدىغان ، دەرھال ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلاشنى تەلەپ قىلمايدىغان ، تۇراقلىق كاپىتالنى ماددىي شەكىلدە يېڭىلاش زۆرۈرىيىتى تۇغۇلغىچە پەيدىنپەي ئومۇمىي سومما بولۇپ توپلىنىپ بارغۇچى پۇلغا ئايلىنىدىغان ئامىل بار . ھەربىر يىل تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرى ئاخىرلاشقان يىل بولۇپ ، شۇ كاپىتالنى گايىدا بۇ ئايرىم كارخانىدا ، گايىدا ئۇ ئايرىم كارخانىدا ، گايىدا سانائەتنىڭ بۇ تارمىقىدا ، گايىدا ئۇ تارمىقىدا تولۇقلاشقا توغرا كېلىدۇ ؛ بىر ئايرىم كاپىتالنىڭ ئۆزىنى ئالغاندا ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بۇ قىسمى ياكى ئۇ قىسمى ھامان تولۇقلىنىپ تۇرىدۇ (چۈنكى ، تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تۈرلۈك قىسىملىرىنىڭ ئۆمرى



ئوخشاش بولمايدۇ ) . ئەگەر بىز يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى — كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بولغىنىدىمۇ ، يەنى ھەرقانداق جۇغلانمىنى بىر چەتكە قايرىپ قويغاندىمۇ — تەكشۈرىدىغان بولساقمۇ ، ئىشنى باشتىن باشلىمايمىز . بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئەمدىلا دۇنياغا كەلگەن يىلنى ئەمەس ، بەلكى بىرمۇنچە يىللارنىڭ بىرىنى تەكشۈرىمىز . دېمەك Ⅱ تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تۈرلۈك تارماقلىرىغا سېلىنغان تۈرلۈك كاپىتاللارنىڭ ئۆمۈر سۈرۈش ۋاقتىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ ، خۇددى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شۇ تارماقلىرىدا ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ يىلدا قازا تېپىپ تۇرغىنىغا ئوخشاش ، بىرمۇنچە تۇراقلىق كاپىتالمۇ ھەر يىلى شۇ يىللىق ئۆمرىنى ئاخىرلاشتۇرىدۇ ۋە ئۇ جۇغلانغان پۇل فوندى ھېسابىغا ماددىي جەھەتتىن يېڭىلىنىپ تۇرۇشى شەرت . شۇڭا ، Ⅱ c 2000 نىڭ I (v + m) 2000 بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشى Ⅱ c 2000 نىڭ ئۆزىنىڭ تاۋار شەكلى (ئىستېمال ۋاستىلىرى )دىن ئۆزىنىڭ ماددىي ئامىلغا ئايلىنىشىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ، بۇ ماددىي ئامىللار يالغۇز خام ئەشيا ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللاردىنلا ئەمەس ، بەلكى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ماددىي ئامىللىرىدىن ، مەسىلەن ، ماشىنا ، قورال - سايمان ، قۇرۇلۇش قاتارلىقلاردىنمۇ تەركىب تاپىدۇ . شۇڭا ، Ⅱ c 2000 نىڭ قىممىتىدە پۇل بىلەن تولۇقلىنىدىغان سەرپىيات فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان تۇراقلىق كاپىتال مىقدارىغا ئەسلا مۇۋاپىق كەلمەيدۇ ، چۈنكى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر قىسمى ھەر يىلى **ماددىي بۇيۇم** بىلەن تولۇقلىنىپ تۇرۇشى شەرت ، لېكىن بۇنىڭ بىر شەرتى باركى ، ئىلگىرىكى يىللاردا Ⅱ تۈركۈم كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىدا شۇ ئايلىنىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل جۇغلانغان بولۇشى كېرەك . ئەمما ، بۇ شەرت

ئىلگىرىكى يىللارغىمۇ، شۇ يىلنىڭ ئۆزىگىمۇ مۇۋاپىق كېلىشۋېرىدۇ.

I (1000v + 1000m) بىلەن Ⅱ c 2000 ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشتا ئالدى بىلەن شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، قىممەت مىقدارى بولغان I (v + m) ھېچقانداق ئۆزگەرمەس قىممەت ئامىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ، جۈملىدىن سەرپىياتنى قاپلاش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدىغان ھەرقانداق قىممەت ئامىلى، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىدىن v + m نىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا ۋاستە بولغان ناتۇرال شەكىلدىكى تاۋارلارغا ئۆتىدىغان قىممەت ئامىلىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ. ئەكسىچە، بۇ ئامىل Ⅱ c دا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ھەمدە تۇراقلىق كاپىتال مۇناسىۋىتى بىلەن مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان مۇشۇ قىممەتنىڭ بىر قىسمى پۇل شەكلىدىن دەرھال ناتۇرال شەكىلگە ئايلاندۇرۇشنى تەلەپ قىلمايدۇ ۋە ئالدى بىلەن پۇل شەكلىدە ساقلىنىپ تۇرىدۇ. شۇڭا I (1000v + 1000m) نىڭ ئۆزى Ⅱ c 2000 بىلەن ئالماشقاندا، دەرھال تۆۋەندىكى قىيىنچىلىققا ئۇچرايدۇ: I تۈركۈمدىكى 2000(v + m) نىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىغا ۋاستە بولغان ناتۇرال شەكىلدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئۆزىنىڭ پۈتۈن قىممىتى 2000 بىلەن Ⅱ تۈركۈمدە ئىستېمال ۋاستىلىرى سۈپىتىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان قىممەتدىشىغا ئالماشتۇرۇلىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، ئىستېمال ۋاستىلىرى Ⅱ c 2000 بولسا ئۆزىنىڭ پۈتۈن قىممىتى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى I (1000v + 1000m) غا ئالمىشالمايدۇ، چۈنكى، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بىر قىسمى — تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تولۇقلىنىشى لازىم بولغان سەرپىياتىغا ياكى يوقاتقان قىممىتىگە باراۋەر بولغان قىسمى — ئالدى بىلەن پۇل



شەكلىدە توپلىنىشى كېرەك، ئەمما ئۇ بىز تەكشۈرۈش ئۈچۈنلا ئېلىۋاتقان شۇ يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە قايتىدىن ئوبوروت ۋاستىسى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتىمەيدۇ. لېكىن تاۋار قىممىتى Ⅱ c 2000 نىڭ تەركىبىدىكى سەرپىيات ئامىلىنى پۇل تۈسىگە كىرگۈزىدىغان پۇل پەقەت I تۈركۈمدىنلا ئېلىنىشى مۇمكىن، چۈنكى، Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئۆزىگە ئۆزى ھەق تۆلىشى مۇمكىن ئەمەس، ئۇ ئۆز ھەققىنى ئۆز تاۋىرىنى سېتىش يولى بىلەنلا تاپىدۇ، چۈنكى ئالدىنقى شەرت بويىچە I (v + m) گە Ⅱ c 2000 تاۋارلىرىنىڭ ھەممىسى سېتىۋېلىنىدۇ؛ دېمەك، I تۈركۈم شۇنداق سېتىۋېلىش ئارقىلىق Ⅱ تۈركۈمنىڭ سەرپىيات قىسمىنى پۇلغا ئايلاندۇرۇپ بېرىشى كېرەك. لېكىن، ئىلگىرى بايان قىلىنغان قانۇنىيەت بويىچە، ئوبوروتقا ئالدىن تۆلەنگەن پۇل كېيىنرەك شۇ پۇلغا باراۋەر مىقداردىكى تاۋارنى ئوبوروتقا سالغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. I تۈركۈم Ⅱ c نى سېتىۋالغاندا، ئەلۋەتتە، Ⅱ تۈركۈمگە تاۋار 2000 نى بەرمەيدۇ، شۇنداقلا ئوشۇقچە پۇل سوممىسىنىمۇ بىراقلا مەڭگۈلۈك قىلىپ (ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ئۆز قولىغا قايتىپ كەلمەيدىغان قىلىپ) Ⅱ تۈركۈمگە بېرىۋەرمەيدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدىكەن، تاۋار مىقدارى Ⅱ c نى ئۆزىنىڭ قىممىتىگە قارىغاندا قىممەترەك سېتىۋېلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئەگەر Ⅱ تۈركۈم ئۆزىنىڭ 2000c غا ھەقىقەتەن I (1000v + 1000m) نى ئالماشتۇرۇۋالالايدىغان بولسا، I تۈركۈمدىن باشقا ھېچنەرسە تەلەپ قىلمايدۇ ۋە شۇ ئالماشتۇرۇشتا ئوبوروتتىن ئۆتكەن پۇل ئۇنى كىمنىڭ ئوبوروتقا سالغانلىقىغا، يەنى كىمنىڭ ئاۋۋال خېرىدار بولۇپ ئوتتۇرىغا چىققانلىقىغا قاراپ ياكى I تۈركۈمگە ياكى Ⅱ تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىللە Ⅱ

تۇركۇم بۇ هالدا ئۆزىنىڭ تاۋار كاپىتالىنى پۈتۈن قىممەت مىقدارى بويىچە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئايلاندۇرۇۋالىدۇ، بىزنىڭ شەرت قىلىدىغىنىمىز شۇكى، تاۋار سېتىلغاندىن كېيىن، ئاشۇ تاۋار كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى شۇ يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە پۇلدىن Ⅱ تۇركۇمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئايلانمايدۇ. دېمەك، ئەگەر Ⅱ تۇركۇم قىممىتى 2000 تاۋارنى I تۇركۇمگە سېتىپ، I تۇركۇمدىن 2000 دىن كەمرەك، ئالايلۇق، پەقەت 1800 تاۋار سېتىۋالسا، ئۇ چاغدا Ⅱ تۇركۇم قالدۇق پۇلغا ئىگە بولغان بولىدۇ. بۇ هالدا I تۇركۇم ئاشۇ پەرقىنىڭ ئورنىنى 200 پۇل بىلەن تولدۇرۇشقا مەجبۇر بولىدۇ - دە، ئاشۇ پۇل قايتىدىن ئۆز قولىغا قايتىپ كەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇ ئۆزى ئوبوروتقا سالغان پۇلنى 200 گە تەڭ تاۋارنى ئوبوروتقا سېلىش يولى بىلەن قايتىدىن چىقىرىۋېلىش ئىمكانىيىتىدىن مەھرۇم بولىدۇ. بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، Ⅱ تۇركۇم تەرەپتە ئۆزىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىنىڭ سەرپىياتىنى تولۇقلايدىغان پۇل فوندى بولىدۇ؛ ئىككىنچى تەرەپتە، يەنى I تۇركۇم تەرەپتە قىممىتى 200 ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئوشۇقچە ئىشلەپچىقىرىلغان بولىدۇ. بۇنداقتا، فورمۇلىنىڭ پۈتۈن ئاساسى، يەنى تولۇق ئىشلەپچىقىرىش سىستېمىسى ئوتتۇرىسىدا تولۇق نىسبەت تەڭپۇڭلۇقىنى ساقلاشنى ئالدىنقى شەرت قىلغان، كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش پۈتۈنلەي بۇزۇلىدۇ. شۇنداق قىلىپ، بىر قىيىنچىلىقنىڭ ئورنىنى ئۇنىڭدىنمۇ چاتاق كۆپ قىيىنچىلىق ئالىدۇ.

بۇ مەسىلىدە ئالاھىدە قىيىنچىلىق ئوتتۇرىغا قويۇلغان ھەم بۇ قىيىنچىلىقنى هازىرغىچە سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلار تەتقىق



قىلىپ باقمىغان بولغاچقا، بىز مەسىلىنى ھەل قىلىشقا مۇمكىن بولىدىغان (ھېچبولمىغاندا، قارىماققا مۇمكىن بولىدىغان) ئۇسۇلىنى، تېخىمۇ ئېنىقراق قىلىپ ئېيتقاندا، مەسىلىنى ئوتتۇرىغا قويۇشقا مۇمكىن بولىدىغان بارلىق ئۇسۇللارنى تەكشۈرۈپ ئۆتىمىز.

ئالدى بىلەن بىز ئىلگىرىكىگە ئوخشاش Ⅱ تۇركۇم 2000 نى I تۇركۇمگە سېتىپ بېرىدۇ، لېكىن، I تۇركۇمدىن پەقەت تاۋار 1800 نى سېتىۋالىدۇ، دەپ پەرەز قىلىمىز. تاۋار قىممىتى 2000 Ⅱc ئۇپراشنى تولۇقلاش ئۈچۈن، پۇل شەكلىدە ساقلانغان 200 نى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولىدۇ. شۇڭا، 2000 Ⅱc نىڭ قىممىتى ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ: 1800 نىڭ ئۆزى I تۇركۇمدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ. 200 بولسا، ئۇپراشنى تولۇقلاش ئۈچۈن (I تۇركۇمگە 2000c سېتىپ بېرىلگەندىن كېيىن) پۇل شەكلىدە ساقلىنىدۇ ياكى ئۇنىڭ قىممىتى بويىچە ئېيتقاندا، 2000 Ⅱc = 1800c + 200c(d) بولىدۇ. بۇ يەردە، d = déchet 〔ئۇپراش〕نى بىلدۈرىدۇ.

بۇ خىل ئەھۋال ئاستىدا، تۆۋەندىكى ئالماشتۇرۇشنى تەكشۈرۈپ چىقىمىز:

$$\text{I}.\ \underbrace{1000v + 1000m}_{}$$

$$\text{II}.\ \quad 1800c + 200c\ (d).$$

ئىشچىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىگە ئىش ھەققى شەكلىدە تۆلىگەن 1000 فوند ستېرلىڭغا I تۇركۇم ئىستېمال ۋاستىلىرى 1000 Ⅱc نى سېتىۋالىدۇ؛ Ⅱ تۇركۇم يەنە شۇ 1000 فوند ستېرلىڭغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى 1000 I v نى سېتىۋالىدۇ. شۇنداق قىلىپ، I تۇركۇمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ

ئۆزگىرىشچان كاپىتالى پۇل شەكلىدە ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ؛ ئۇلار بۇ پۇلغا كېيىنكى يىلى ئوخشاش قىممەت سوممىسىدىكى ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالىدۇ، يەنى ئۆزلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزگىرىشچان قىسمىنى ماددىي بويۇم بىلەن تولۇقلايدۇ. — ئۇندىن كېيىن، II تۈركۈم ئالدىن تۆلىگەن 400 فوند ستېرلىڭغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى I m نى سېتىۋالىدۇ؛ I m ئەنە شۇ 400 فوند ستېرلىڭغا ئىستېمال ۋاستىلىرى II c نى سېتىۋالىدۇ. شۇنداق قىلىپ، II تۈركۈم ئوبوروتقا ئالدىن تۆلىگەن 400 فوند ستېرلىڭ II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. قايتىپ كەلگەندىمۇ پەقەت سېتىلىپ بولغان تاۋارنىڭ قىممەتدىشى سۈپىتىدە قايتىپ كېلىدۇ. I تۈركۈم 400 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلەپ ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. II تۈركۈم I تۈركۈمدىن يەنە 400 فوند ستېرلىڭلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سېتىۋالىدۇ. بۇنىڭ بىلەن بۇ 400 فوند ستېرلىڭ I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ، بۇ يەرگە كەلگەندە ھېساب تۆۋەندىكىچە بولىدۇ:

I تۈركۈم 1000v + 800m نى تاۋار شەكلىدە ئوبوروتقا سالىدۇ؛ بۇندىن باشقا، ئىش ھەققى 1000 فوند ستېرلىڭ ۋە II بىلەن ئالماشتۇرۇشقا ئىشلىتىدىغان 400 فوند ستېرلىڭنى پۇل شەكلىدە ئوبوروتقا سالىدۇ. ئالماشتۇرۇش تاماملانغاندىن كېيىن، I تۈركۈم پۇل شەكلىدىكى 1000v غا، 800m دىن ئايلانغان 800 II c (ئىستېمال ۋاستىلىرى)غا، يەنە 400 فوند ستېرلىڭ پۇلغا ئىگە بولىدۇ.

II تۈركۈم تاۋار (ئىستېمال ۋاستىلىرى) 1800c ۋە پۇل 400 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروتقا سالىدۇ؛ ئالماشتۇرۇش تاماملانغاندىن كېيىن، ئۇ I تۈركۈمدىكى تاۋار (ئىشلەپچىقىرىش



ۋاستىلىرى) 1800 ۋە پۇل 400 فوند ستېرلىڭغا ئىگە بولىدۇ. ئەمدى، I تۈركۈم تەرەپتە يەنە 200m (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان)، II تۈركۈم تەرەپتە 200c(d) (ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان) بولىدۇ.

پەرەز بويىچە I تۈركۈم 200 فوند ستېرلىڭغا قىممىتى 200 بولغان ئىستېمال ۋاستىلىرى c(d) نى سېتىۋالىدۇ؛ لېكىن، II تۈركۈم بۇ 200 فوند ستېرلىڭنى تۇتۇپ قالىدۇ، چۈنكى، 200c (d) خوراشقا ۋەكىللىك قىلىدىغان بولغاچقا، شۇ ھامان يەنە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىگە ئايلاندۇرۇشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق. شۇنداق قىلىپ، 200 I m سېتىلمايدۇ؛ I تۈركۈمدە تولۇقلىنىشقا تېگىشلىك قوشۇمچە قىممەتتىن $\frac{1}{5}$ قىسمىلا رېئاللاشمايدۇ، ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئايلىنالمايدۇ.

بۇ يالغۇز ئەسلىي كۆلەمدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئالدىنقى شەرتىگىلا زىت بولماستىن، 200c(d) نىڭ پۇلغا قانداق ئايلىنىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرۈپ بېرەلەيدىغان پەرەزمۇ ئەمەس؛ ئەكسىچە، بۇ خىل ئايلىنىشنى چۈشەندۈرگىلى بولمايدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. 200c(d) نىڭ پۇلغا قانداق ئايلىنىدىغانلىقىنى ئىسپاتلاپ بېرىش مۇمكىن بولمىغانلىقتىن، I تۈركۈم ئۆزىنىڭ قالغان 200m نى پۇلغا ئايلاندۇرالمىغانلىقى ئۈچۈنلا ئۇنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ دەپ پەرەز قىلىنىدۇ. بۇ نۇقتىنى ئالماشتۇرۇش مېخانىزمىنىڭ نورمال پائالىيىتى دەپ بىلىش 200c(d) نى ئۆز ۋاقتىدا پۇلغا ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن، 200 فوند

ستېرلىڭ ئاسماندىن چۈشىدۇ دەپ پەرەز قىلغانلىق بىلەن باراۋەر .

ئەگەر I m بۇ يەردە ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە مەيدانغا چىقماي ، ئەسلىدىكى مەۋجۇد بولۇپ تۇرۇش شەكلىدە چىقسا ، شۇنداقلا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار سېتىش ئارقىلىقلا ئاندىن پۇلدا رېئاللاشتۇرۇش زۆرۈر بولغان تاۋار قىممىتىنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە مەيدانغا چىقماي ، قوشۇمچە قىممەتتىن كاپىتالىستلار بىلەن بىرگە بەھرىمەن بولىدىغان كىشىلەر ، مەسىلەن ، يەر ئىگىدارلىرى قولىدىكى يەر ئىجارىسى ياكى پۇل قەرز بەرگۈچىلەرنىڭ قولىدىكى ئۆسۈم بولۇپ مەيدانغا چىقسا ، بۇنداق پەرەزنىڭ بىمەنىلىكى ئۇنچە ئېنىق بولمايتتى . لېكىن ، سانائەت كاپىتالىستى يەر ئىجارىسى ياكى ئۆسۈم سۈپىتىدە قوشۇمچە قىممەتنىڭ باشقا ئورتاق ئىگىدارلىرىغا ئۆتۈنۈپ بەرگەن ئاشۇ قىسىم تاۋارنىڭ قوشۇمچە قىممىتى ئۇزاق ۋاقىت شۇ تاۋارنى سېتىش ئارقىلىق رېئاللاشمىسا ، يەر ئىجارىسى ياكى ئۆسۈم تۆلەشمۇ ئاخىرلىشىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن يەر ئىگىدارلىرى ياكى تەييارتاپلارمۇ ماشىنا ئىلاھى” بولالمايدۇ ، يەر ئىجارىسى ياكى ئۆسۈمنى خىراجەت قىلىش ئارقىلىق يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بەلگىلىك قىسمى ئۆزلۈكىدىن پۇلغا ئايلىنىدۇ . بارلىق غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ئەمگەكچىلىرى دەپ ئاتىلىدىغانلار ، مەسىلەن ئەمەلدار ، دوختۇر ، ئادۋوكات قاتارلىقلارنىڭ چىقىمى ھەم باشقا «جامائەت» سالاھىيىتى بىلەن سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارمۇ چۈشەندۈرۈپ بېرەلمەيدىغان بۇ مەسىلىلەرنى چۈشەندۈرۈشكە «ياردەم» بېرىدىغان ئاشۇ كىشىلەرنىڭ چىقىمىمۇ مۇشۇنداق ئەھۋالدا بولىدۇ .



I تۈركۈم بىلەن II تۈركۈم ، يەنى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ ئىككى چوڭ تۈركۈمى ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش بىۋاسىتە ئېلىپ بېرىلماي ، سودىگەرلەر ۋاستىچى بولۇپ ، سودىگەرنىڭ «پۇلى» بىلەن بارلىق قىيىنچىلىقنى يەڭگەندىمۇ ھېچقانداق ئىش ۋۇجۇدقا چىقمايدۇ . مەسىلەن ، ھازىرقى ئەھۋالدا ، 200 I m ئاخىرقى ھېسابتا II تۈركۈمدىكى سانائەت كاپىتالىستلىرىغا سېتىپ بېرىلىدۇ . بۇ 200 I m بىر قاتار سودىگەرلەرنىڭ قولىدىن ئۆتىدۇ ، لېكىن ئەڭ ئاخىرقى بىر سودىگەرنىڭ ئەھۋالى ئۇنىڭ بىلەن II تۈركۈمنىڭ مۇناسىۋىتىدىن ئېيتقاندا ، — پەرەز بويىچە I — تۈركۈمدىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ دەسلەپكى ئەھۋالى بىلەن ئوخشاش بولىدۇ ، يەنى سودىگەر ئوخشاشلا 200 I m نى II تۈركۈمگە ساتمايدۇ . بۇ سېتىۋېلىش سوممىسىنىڭ توختاپ قېلىشى بىلەن I تۈركۈم بۇنداق جەريانىنى يېڭىلىيالمايدۇ .

بۇلاردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى ، ھەقىقىي مەقسىتىمىزنى بىر چەتكە قايرىپ قويغان تەقدىردىمۇ ، ھەر خىل ساختا نەيرەڭۋازلىقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئاساسىي شەكلىنى تەكشۈرۈپ چىقىش (ئوتتۇرىغا قىستۇرۇۋېلىپ ، ئىشنى مۇجمەللەشتۈرىدىغان بارلىق توسالغۇلارنى چىقىرىپ تاشلاش) مۇتلەق زۆرۈر ، چۈنكى ، بىز ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ مۇرەككەپ كونكرېت شەكلىنى ئانالىز ئوبيېكتى قىلغىنىمىزدا ، بۇ ساختا نەيرەڭۋازلىق خۇددى ئۇلار «ئىلمىي ھالدا» چۈشەندۈرۈپ بېرىۋاتقاندەك ئەھۋالنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ .

تەكرار ئىشلەپچىقىرىش (مەيلى ئاددىي بولسۇن ياكى كۆلىمى كېڭەيگەن بولسۇن) نورمال ئېلىپ بېرىلىۋاتقان چاغدا ،

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئوبوروتقا ئالدىن تۆلىگەن پۇل ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىشى كېرەك (مەيلى بۇ پۇل ئۇلارنىڭ ئۆز پۇلى بولسۇن ياكى قەرز ئالغان پۇل بولسۇن) بۇنىڭ ئۆزى بىر قانۇنىيەت، بۇ قانۇنىيەت 200 Ⅱc(d) بولسا I تۈركۈم ئالدىن تۆلىگەن پۇلنىڭ ياردىمى بىلەن پۇلغا ئايلىنىدۇ دېگەن پەرەزنى مەڭگۈ ئىنكار قىلىدۇ.

## 2. تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلىنىشى

يۇقىرىدا قاراپ چىقىلغان پەرەز ئىنكار قىلىنغاندىن كېيىن، سەرپىيات قىسمىنى پۇل بىلەن تولۇقلىغاندىن تاشقىرى، ئۆمرى پۈتۈنلەي ئاخىرلاشقان تۇراقلىق كاپىتالنىمۇ ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلاش ئىمكانىيىتىلا قالىدۇ.

بىز يۇقىرىدا مۇنداق پەرەز قىلغانىدۇق:

(a) I تۈركۈم ئىش ھەققى ئۈچۈن تۆلىگەن 1000 فوند ستېرلىڭنى ئىشچىلار ئوخشاش قىممەتتىكى Ⅱc غا، يەنى ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىدۇ.

بۇ يەردە 1000 فوند ستېرلىڭنى I تۈركۈم پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەيدۇ دېيىش مۇشۇ پاكىتنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈندۇر. ئالاقىدار كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئىش ھەققىنى پۇل بىلەن تۆلىشى كېرەك؛ ئۇندىن كېيىن، بۇ پۇلنى ئىشچىلار تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە خىراجەت قىلىدۇ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ساتقۇچىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئۇلارنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالى تاۋار كاپىتالدىن ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلانغاندا، بۇ پۇل يەنە ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدە



ئىشلىتىلىدۇ. ئەلۋەتتە، بۇ پۇللار نۇرغۇن يول (ئۇششاق سودىگەر، ئۆي خوجايىنى، باج يىغقۇچى ھەم ئىشچىلار ئېھتىياجلىق بولغان دوختۇر قاتارلىق غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ئەمگەكچىلىرى)دىن ئۆتىدۇ. شۇڭا، ئۇلارنىڭ پەقەت بىر قىسمىلا I تۈركۈمدىكى ئىشچىلارنىڭ قولىدىن Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇ خىل ئايلىنىش ئانچە - مۇنچە توختاپ قېلىشى مۇمكىن. شۇڭا، كاپىتالىست تەرەپتە چوقۇم يېڭى پۇل زاپىسى بولۇشى كېرەك. ئاساسىي شەكلىنى تەتقىق قىلغاندا، بۇلارنىڭ ھەممىسى تەكشۈرۈلمەيدۇ.

(b) بىز يۇقىرىدا بىر خىل ئەھۋالدا، I تۈركۈم يەنە 400 فوند ستېرلىڭ پۇلنى ئالدىن تۆلەپ Ⅱ تۈركۈمدىن بۇيۇم سېتىۋالىدۇ، بۇ پۇللار I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ؛ يەنە بىر خىل ئەھۋالدا، Ⅱ تۈركۈم يەنە 400 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلەپ I تۈركۈمدىن بۇيۇم سېتىۋالىدۇ، بۇ پۇللار Ⅱ تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ دەپ پەرەز قىلغانىدۇق. بۇنداق پەرەز قىلىش زۆرۈر. چۈنكى، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپى ياكى Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپى تاۋار ئالماشتۇرۇشقا زۆرۈر بولغان پۇلنى ئوبوروتقا پەقەت بىر تەرەپلىمە ھالدا ئالدىن تۆلەيدۇ دەپ پەرەز قىلىش ئۆز بېشىمچىلىق قىلغانلىق بولىدۇ. چۈنكى، ئالدىنقى پاراگرافتا I تۈركۈم قوشۇلغان پۇلنى ئوبوروتقا سېلىپ، 2000 Ⅱc(d) نى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ دېيىلگەن بىمەنە پەرەزدىن كېچىش لازىملىقىنى كۆرسەتكەنىدۇق. ئەمدى Ⅱ تۈركۈم ئۆزى ئوبوروتقا سېلىپ، بۇ پۇلنىڭ ياردىمى بىلەن تاۋار قىممىتىنىڭ تۇراقلىق كاپىتال سەرپىياتىنى تولۇقلايدىغان تەركىبىي قىسمىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ دېيىلگەن تېخىمۇ بىمەنە

پەرەزلا قالدى . مەسىلەن ، X ئەپەندىنىڭ ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشتا يوقاتقان قىممەت قىسمى پاختا يىپىنىڭ قىممەت قىسمى بولۇپ قايتا نامايان بولىدۇ ; ئۇنىڭ ئىگىرىش ماشىنىسى بىر تەرەپتىن قىممەت ياكى سەرپىياتتا يوقاتقان نەرسە ، يەنە بىر تەرەپتىن ، پۇل سۈپىتىدە ئۇنىڭ قولىغا توپلىنىدۇ . ئەمدى مۇنداق پەرەز قىلىمىز ، X دىن Y ، قىممىتى 200 فوند ستېرلىڭلىق پاختا سېتىۋېلىپ ، بۇ 200 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروتقا ئالدىن تۆلەيدۇ ، Y بۇ 200 فوند ستېرلىڭغا X تىن پاختا يىپ سېتىۋالىدۇ ، بۇ 200 فوند ستېرلىڭ X نىڭ قولىدا ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ ئۇپرىشىنى قاپلايدىغان فوندىغا ئايلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى . بۇ ھالدا X نىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئەھۋالى ، ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتى ۋە مەھسۇلاتىنىڭ سېتىلىش ئەھۋالى قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر ، ئىگىرىش ماشىنىسى قىممىتىنىڭ زىيىنىنى تۆلەش ئۈچۈن ، ئۇ يەنە 200 فوند ستېرلىڭنى ئېلىپ قالىدۇ ، يەنى ئۇنىڭ ئىگىرىش ماشىنىسىنىڭ زىيىنى 200 فوند ستېرلىڭدىن باشقا ، ئاخىرى يېڭى بىر ئىگىرىش ماشىنىسى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ، ئۇ ھەر يىلى ئۆز يانچۇقىدىن يەنە 200 فوند ستېرلىڭ پۇل چىقىرىپ قوشۇشى كېرەك .

لېكىن ، بۇ پەرەزنىڭ بىمەنىلىكى كۆرۈنۈشتىكىلا ئەھۋال . Ⅱ تۈركۈم ئۇرغۇن كاپىتالىستلاردىن تەركىب تاپقان بولۇپ ، ئۇلارنىڭ تۇراقلىق كاپىتالى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تامامەن ئوخشاش بولمىغان مەزگىلىدە تۇرىدۇ . بەزى كاپىتالىستلار ئۈچۈن تۇراقلىق كاپىتال پۈتۈنلەي ماددىي بۇيۇم جەھەتتىن يېڭىلىنىش مەزگىلىگە يەتكەن بولسا ، باشقا كاپىتالىستلار ئۈچۈن تۇراقلىق كاپىتال شۇ باسقۇچقا يېتىشتىن سەل يىراق تۇرغان بولىدۇ . كېيىنكى تۈركۈمدىكى ھەممە كاپىتالىست ئۈچۈن شۇ نەرسە



ئورتاقكى ، ئۇلارنىڭ تۇراقلىق كاپىتالى ئەمەلىي تۇردە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشنى ، يەنى ماددىي بۇيۇم جەھەتتىن يېڭىلىنىشنى تەلەپ قىلمايدۇ ، ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا ، بىرلا تىپتىكى يېڭى ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلىنىشنى تەلەپ قىلمايدۇ ، بەلكى ئۇنىڭ قىممىتى پۇل شەكلىدە جۇغلىنىپ بارىدۇ . ئالدىنقى تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بولسا پۈتۈنلەي كارخانا قۇرۇلغان ۋاقىتتىكى ھالەتتە ، يەنى بىر تەرەپتىن پۇل كاپىتالنى (تۇراقلىق ۋە تۇراقسىز ) ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ، ئىككىنچى تەرەپتىن ئەمگەك كۈچىگە ، يەنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن ، پۇل كاپىتالنى ئېلىپ بازارغا چىققان ھالەتتە تۇرىدۇ (ياكى قىسمەن شۇنداق ھالەتتە تۇرىدۇ ، بۇنىڭ بۇ يەردىكى مەسىلە بىلەن ئالاقىسى يوق ) . ئەمدى ئۇلار خۇددى باشتىكىدەك ، پۇل كاپىتالنى قايتىدىن ئوبوروتقا سالىدۇ ، دېمەك ، تۇراقسىز كاپىتال بىلەن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنىمۇ ، ئۆزگەرمەس تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىنىمۇ ئوبوروتقا سالىدۇ .

دېمەك ، Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بىلەن ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئوبوروتقا سالغان 400 فوند ستېرلىڭنىڭ يېرىمى Ⅱ تۈركۈمدىكى بىر قىسىم كاپىتالىستلاردىن ، يەنى يالغۇز ئۆزلىرىنىڭ تۇراقسىز كاپىتال دائىرىسىگە كىرىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئۆز تاۋارلىرى بىلەن يېڭىلاپ قالماستىن ، بەلكى تۇراقلىق كاپىتالنىمۇ ئۆز پۇلى بىلەن ماددىي جەھەتتىن يېڭىلايدىغان كاپىتالىستلاردىن كېلىدۇ ، Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قالغان يېرىمى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقسىز قىسمىنى ئۆز پۇلى بىلەن ماددىي جەھەتتىن تولۇقلىسىلا ، تۇراقلىق كاپىتالنى ماددىي بۇيۇم جەھەتتىن يېڭىلىمىسىمۇ بولىدۇ ، دەپ پەرەز قىلايلى . ئۇنداقتا ،

قايتىپ كېلىدىغان 400 فوند ستېرلىڭ (I تۈركۈم شۇنىڭغا ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالسىلا قايتىپ كېلىدۇ) II تۈركۈمدىكى ئاشۇ ئىككى قىسىم كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدا ھەر خىل تەقسىم قىلىنىدۇ دېيىلسە، ھېچقانداق زىددىيەت تۇغۇلمايدۇ. بۇ 400 فوند ستېرلىڭ II تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ، لېكىن ئەسلىدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كەلمەيدۇ، شۇ II تۈركۈمدە ھەر خىل تەقسىم قىلىنىدۇ، يەنى شۇ تۈركۈمدىكى بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ قولىدىن شۇ تۈركۈمدىكى ئىككىنچى بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ.

II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ بىر قىسمى ئاخىرى ئۆز تاۋارلىرى بىلەن تولۇقلىغان شۇ بىر قىسىم ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن تاشقىرى، 200 فوند ستېرلىڭ پۇلنىمۇ ناتۇرال شەكىلدىكى يېڭى تۇراقلىق كاپىتال ئامىلىغا ئايلاندۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ شۇنداق سەرپ قىلغان پۇللىرى خۇددى كارخانا قۇرغان ۋاقىتتىكىدەك، شۇ تۇراقلىق كاپىتال ھاسىل قىلغان تاۋار قىممىتىنىڭ سەرپىياتىغا باراۋەر تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە بىرنەچچە يىل داۋامىدىلا ئوبوروتتىن ئۆز قوللىرىغا ئارقا - ئارقىدىن قايتىپ كېلىدۇ.

II تۈركۈم كاپىتالىستلىرىنىڭ يەنە بىر قىسمى 200 فوند ستېرلىڭغا I تۈركۈمدىن ھېچقانداق تاۋار ئالمايدۇ، لېكىن I تۈركۈم II تۈركۈم كاپىتالىستلىرىنىڭ بىر قىسمى تۇراقلىق كاپىتال ئامىلىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن سەرپ قىلغان پۇلنى ئۇلارغا تۆلەيدۇ. II تۈركۈم كاپىتالىستلىرىنىڭ بىر قىسمى ئۆزلىرىنىڭ تۇراقلىق كاپىتال قىممىتىگە يېڭىلانغان ناتۇرال شەكىلدە قايتا ئىگە بولسا، ئىككىنچى بىر قىسمى ئۆزىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىنى كەلگۈسىدە ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلاش ئۈچۈن تۇراقلىق كاپىتال



قىممىتىنى پۇل شەكلىدە جۇغلاپ بارىدۇ.

يۇقىرىقى ھەر خىل ئالماشتۇرۇشلار تاماملانغاندىن كېيىن، بىزنىڭ تەتقىق قىلىش نىشانىمىز ئىككى تەرەپ ئۆز ئارا ئالماشتۇرىدىغان تاۋار قالدۇقى بولىدۇ: ئۇلار I تۈركۈم تەرەپتە 400m، II تۈركۈم تەرەپتە 400c بولىدۇ.[52] بىز II تۈركۈم قىممىتى 800 بولغان تاۋارنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن، 400 پۇلنى ئالدىن تۆلەيدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. 400 نىڭ يېرىمى (= 200) قانداق بولۇشتىن قەتئىينەزەر، ئىلگىرىكى 200 پۇلنى خوراش قىممىتى سۈپىتىدە جۇغلىغان، ئەمدى بولسا قايتىدىن يەنە ئۆزىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئايلاندۇرغان ئاشۇ قىسىم IIc دىن چىقىم قىلىنىشى كېرەك.

II تۈركۈم بىلەن I تۈركۈمنىڭ تاۋار كاپىتال قىممىتى، ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتى ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۈتۈنلەي II تۈركۈم ياكى I تۈركۈمدىكى تاۋارلارنىڭ ئۆزىدىكى ئالاھىدە نىسبەت قىسمى ئىپادىلەنگىنىگە ئوخشاش، ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىدىكى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشنىڭ زۆرۈرىيىتى بولمىغان ناتۇرال شەكىل، ۋاقىتىنچە يەنىلا ئاستا - ئاستا پۇل شەكلىدە جۇغلاشقا تېگىشلىك بولغان ئاشۇ قىسىم قىممەتمۇ شۇنداق ئىپادىلىنىدۇ. بۇ يەردە II تۈركۈمنىڭ بەلگىلىك مىقداردىكى تاۋارلىرى (مىسالىمىزدىكى قالدۇقنىڭ يېرىمى = 200) پەقەتلا ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق پۇل شەكلىدە توپلىنىپ ئۇپرايدىغان مۇشۇ قىممەتنى ئۈستىگە ئالغۇچى بولىدۇ. (II تۈركۈمدىكى بىر قىسىم كاپىتالىستلار، يەنى ماددىي بۇيۇم ئارقىلىق تۇراقلىق كاپىتالنى يېڭىلايدىغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالىستلار تاۋار مىقدارى — بۇ

(52) بۇ يەردىكى سانمۇ يۇقىرىقى پەرەز سانغا ئوخشىمايدۇ. لېكىن بۇنىڭ ھېچ ۋەقەسى يوق، چۈنكى، بۇ يەردىكىسى پەقەت نىسبەت مۇناسىۋىتىگىلا چېتىلىدۇ. — ف • ئې •

يەردە پەقەت ئۇنىڭ قالدۇقى بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ — دىكى ئۇپراشقا ۋەكىللىك قىلىدىغان قىسمى ئارقىلىق ئۇپرايدىغان قىممەتنىڭ بىر قىسمىنى رېئاللاشتۇرغان بولۇشى مۇمكىن. لېكىن، ئۇلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا يەنە 200 پۇلنى رېئاللاشتۇرۇش كېرەك).

بۇ قالدۇق ئالماشتۇرۇشىدا، II تۈركۈم ئوبوروتقا سالغان 400 فوند ستېرلىڭنىڭ قالغان يېرىمى (= 200) بولسا، I تۈركۈمدىن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئوبوروت تەركىبىي قىسمىنى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىلىدۇ. بۇ 200 فوند ستېرلىڭنىڭ بىر قىسمىنى ئوبوروتقا II تۈركۈمدىكى بۇ ئىككى قىسىم كاپىتالىستلار سالغان بولۇشى ياكى تۇراقلىق قىممەت تەركىبىي قىسمىنى ماددىي بۇيۇم بىلەن يېڭىلىغان ئاشۇ قىسىم كاپىتالىستلار سالغان بولۇشى مۇمكىن.

شۇنداق قىلىپ، بۇ 400 فوند ستېرلىڭ بىلەن I تۈركۈمدىن تۆۋەندىكىلەر ئېلىپ كېتىلىدۇ: 1. پەقەت تۇراقلىق كاپىتال ئامىلىدىنلا هاسىل بولغان 200 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى تاۋار؛ 2. پەقەت II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال ئوبوروت قىسمىنىڭ ماددىي ئامىلىنىلا تولۇقلايدىغان 200 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى تاۋار. شۇنىڭ بىلەن I تۈركۈم ئۆزىنىڭ II تۈركۈمگە سېتىپ بېرىشكە تېگىشلىك پۈتۈن يىللىق تاۋار مەھسۇلاتىنى سېتىۋېتىدۇ. لېكىن، ئۇنىڭ $\frac{1}{5}$ قىسىم قىممىتى، يەنى 400 فوند ستېرلىڭ ئەمدى I تۈركۈمدە پۇل شەكلىدە قالىدۇ. بۇ پۇل پۇللاشقان قوشۇمچە قىممەت بولۇپ، كىرىم سۈپىتىدە ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئىشلىتىلىشى كېرەك. دېمەك، I تۈركۈم بۇ 400 فوند ستېرلىڭغا II تۈركۈمنىڭ قىممىتى 400 بولغان بارلىق تاۋار مەھسۇلاتىنى سېتىۋالىدۇ.



شۇنداق قىلىپ، بۇ پۇل II تۈركۈمدىكى تاۋار ئېلىپ كېتىلگەندە II تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ.

ئەمدى بىز ئۈچ خىل ئەھۋالنى پەرەز قىلىمىز. II تۈركۈمدە تۇراقلىق كاپىتالنى ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلايدىغان كاپىتالىستلارنى «1 - قىسىم» دەپ ئاتايمىز؛ II تۈركۈمدە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ سەرپىيات قىممىتىنى پۇل شەكلىدە توپلاپ بارىدىغان كاپىتالىستلارنى «2 - قىسىم» دەپ ئاتايمىز. بۇ ئۈچ خىل ئەھۋالنىڭ بايانى تۆۋەندىكىچە: (a) تاۋار شەكلىدە ھېلىمۇ قالدۇق بولۇپ II تۈركۈمدە ساقلىنىپ تۇرغان 400 نىڭ بىر ئۈلۈشى 1 - قىسىم ۋە 2 - قىسىم ئۈچۈن ($\frac{1}{2}$ دىن تەگسۇن دەيلۇق) ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ مەلۇم مىقدارىدىكى تۇراقسىز قىسمىنى تولۇقلايدۇ؛ (b) 1 - قىسىم ئۆزىنىڭ ھەممە تاۋارلىرىنى سېتىپ بولغان بولىدۇ، دېمەك 2 - قىسىمدا سېتىشقا تېگىشلىك يەنە 400 قالغان بولىدۇ؛ (c) 2 - قىسىم سەرپىيات قىممىتىنى ئۈستىگە ئالغان 200 دىن باشقا، ھەممە تاۋارلىرىنى سېتىپ بولغان بولىدۇ.

شۇنداق قىلىپ، بىز تۆۋەندىكىدەك تەقسىمات ئەھۋالىنى كۆرىمىز:

(a) II تۈركۈمنىڭ قولىدا قالغان تاۋار قىممىتى = 400c نىڭ 100 ى 1 - قىسىمغا ۋە 300 ى 2 - قىسىمغا تەئەللۇق؛ بۇ 300 نىڭ 200 ى سەرپىياتقا ۋەكىللىك قىلىدۇ. بۇ ھالدا، I تۈركۈم II تۈركۈمدىن تاۋار ئېلىش ئۈچۈن II تۈركۈمگە قايتۇرۇپ بەرگەن 400 فوند ستېرلىڭ پۇلنىڭ ئىچىدە 300 نى دەسلەپتە 1 - قىسىم ئالدىن تۆلىگەن، يەنى ئۇ بۇنىڭ 200 نى I تۈركۈمدىن تۇراقلىق كاپىتال ئامىلىنى ناتۇرال شەكىلدە

ئېلىش ئۈچۈن سەرپ قىلغان، 100 نى شۇ 2 - قىسمنىڭ I تۈركۈم بىلەن تاۋار ئالماشتۇرۇش ۋاستىسى قىلغان؛ 2 - قىسىم بولسا بۇ 400 نىڭ پەقەت $\frac{1}{4}$ قىسمىنى، يەنى 100 نى ئالدىن تۆلىگەن بولۇپ، بۇنىمۇ ئۆزىنىڭ I تۈركۈم بىلەن تاۋار ئالماشتۇرۇش ۋاستىسى قىلغان.

دېمەك، بۇ 400 پۇلنىڭ 300 نى 1 - قىسىم، 100 نى 2 - قىسىم ئالدىن تۆلىگەن.

لېكىن، بۇ 400 مۇنداق قايتىپ كېلىدۇ:

1 - قىسمىغا 100 ى، يەنى ئۆزى ئالدىن تۆلىگەن پۇلنىڭ $\frac{1}{3}$ ئۇلۇشىلا قايتىپ كېلىدۇ، لېكىن قالغان $\frac{2}{3}$ ئۇلۇشىنىڭ ئورنىنى ئۆزى ئىگە بولغان قىممىتى 200 بولۇپ يېڭىلانغان تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تولۇقلايدۇ. قىممىتى 200 بولغان بۇ تۇراقلىق كاپىتال ئامىلىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن، 1 - قىسىم پۇلنى I تۈركۈمگە بېرىدۇ - يۇ، لېكىن شۇنىڭدىن كېيىن ھېچقانداق تاۋار ساتمايدۇ. ئەنە شۇ پۇلنىڭ ئۆزىنى ئالغاندا، 1 - قىسىم I تۈركۈم بىلەن قارىمۇقارشى تۇرۇپ، پەقەت سېتىۋالغۇچى بولىدۇ، شۇنىڭدىن كېيىن قايتا ساتقۇچى بولۇپ ئوتتۇرىغا چىقمايدۇ. دېمەك، بۇ پۇل 1 - قىسمىغا قايتىپ كەلمەيدۇ؛ بۇنىڭ ئەكسىچە بولغاندا، 1 - قىسىم تۇراقلىق كاپىتال ئامىللىرىنى I تۈركۈمدىن بىكارغا ئالغان بولىدۇ. — 1- قىسىم ئالدىن تۆلىگەن پۇلنىڭ قالغان $\frac{1}{3}$ ئۇلۇشىنى ئالساق، 1 - قىسىم ئالدى بىلەن خېرىدار سۈپىتىدە چىقىپ ئۆزى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىنى سېتىۋالىدۇ. I تۈركۈم شۇ پۇلنىڭ ئۆزىگە 1 - قىسمىدىن 100 قىممەتتىكى تاۋار قالدۇقىنى سېتىۋالىدۇ.



دېمەك، بۇ پۇل 1 - قىسمىنىڭ قولىغا (II تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمىغا) قايتىپ كېلىدۇ، چۈنكى 1 - قىسىم تاۋارنىڭ خېرىدارى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققاندىن كېيىن، يەنە دەرھال تاۋار ساتقۇچى بولۇپ ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. ئەگەر بۇ پۇل قايتىپ كەلمىسىدى، II تۈركۈم (1 - قىسمى) 100 قىممەتتىكى تاۋارغا ئىگە بولۇش ئۈچۈن ئالدى بىلەن 100 قىممەتتىكى پۇلنى، ئاندىن يەنە 100 تاۋارنى I تۈركۈمگە بەرگەن بولاتتى، يەنى ئۆز تاۋىرىنى I تۈركۈمگە تەقدىم قىلغان بولاتتى.

100 پۇل قوشقان 2 - قىسمىغا 300 پۇل قايتىپ كېلىدۇ، بۇ پۇلنىڭ 100 ى ئۇنىڭغا باشتا خېرىدار سۈپىتىدە ئوبوروتقا 100 پۇل سالغانلىقى، ئەمدى شۇ پۇلنى ساتقۇچى سۈپىتىدە قايتۇرۇۋالغانلىقى ئۈچۈن قايتىپ كېلىدۇ؛ بۇ پۇلنىڭ 200 ى ئۇنىڭغا خېرىدار سۈپىتىدە ئەمەس، بەلكى 200 قىممەتتىكى تاۋارنى ساتقۇچى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەنلىكى ئۈچۈنلا قايتىپ كېلىدۇ. دېمەك، بۇ پۇل I تۈركۈمگە قايتىپ كېلەلمەيدۇ. شۇڭا تۇراقلىق كاپىتالنىڭ سەرپىياتى II تۈركۈم (1 - قىسمى) تۇراقلىق كاپىتال ئامىللىرىنى سېتىۋالغاندا ئوبوروتقا سالغان پۇل بىلەن تولۇقلىنىدۇ؛ لېكىن، بۇ پۇل 2 - قىسمىنىڭ قولىغا 1 - قىسمىنىڭ پۇلى بولۇپ ئەمەس، بەلكى I تۈركۈمگە تەئەللۇق بولۇپ قايتىپ كېلىدۇ.

(b) مۇشۇ پەرەز بويىچە، IIc نىڭ قالدۇقى مۇنداق تەقسىملىنىدۇ: 1 - قىسىم 200 پۇلغا، 2 - قىسىم 400 تاۋارغا ئىگە بولىدۇ.

1 - قىسىم ئۆزىنىڭ بارلىق تاۋارلىرىنى سېتىپ بولغان بولىدۇ، لېكىن 200 پۇل ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ ماددىي بۇيۇم جەھەتتىن يېڭىلىنىشى لازىم بولغان تۇراقلىق تەركىبىي

قىسمىنىڭ ئۆزگەرگەن شەكلىدۇر . شۇڭا ، 1 - قىسىم بۇ يەردە خېرىدار سۈپىتىدىلا ئوتتۇرىغا چىقىدۇ ؛ ئۇ بۇ يەردە ئۆزىنىڭ پۇلىغا ئەمەس ، بەلكى I تۈركۈمنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىنىڭ ماددىي ئامىلى تۈسىنى ئالغان تەڭ قىممەتتىكى تاۋىرىغا ئىگە بولىدۇ . 2 - قىسىم ئەڭ كۆپ بولغاندا (ئەگەر 1 - تۈركۈم ئۆزى بىلەن II تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى تاۋار ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن زادى ئالدىن پۇل تۆلىمىگەن بولسا) ئوبوروتقا 200 فوند ستېرلىڭلا پۇل سالىدۇ ، چۈنكى ئۇ ئۆز تاۋىرىنىڭ قىممىتىنىڭ يېرىمىدىن ئېيتقاندا ، پەقەت I تۈركۈمگە نەرسە ساتقۇچى ساتارمەن بولىدۇكى ، I تۈركۈمدىن نەرسە سېتىۋالغۇچى خېرىدار بولمايدۇ .

400 فوند ستېرلىڭ ئوبوروتتىن 2 - قىسىمغا قايتىپ كېلىدۇ ؛ بۇنىڭ 200 ى ئۇنىڭغا شۇنىڭ ئۈچۈن قايتىپ كېلىدۇكى ، ئۇ خېرىدار سۈپىتىدە 200 نى ئالدىن تۆلىگەن ؛ ئەمدى 200 تاۋارنى ساتقۇچى بولغىنىدا ، شۇ 200 فوند ستېرلىڭنى قايتۇرۇۋالىدۇ . يەنە 200 ى ئۇنىڭغا ئىلگىرى I تۈركۈمگە قىممىتى 200 بولغان تاۋارنى سېتىپ بەرگەنلىكى ، ئەمما شۇ مۇناسىۋەت بىلەن I تۈركۈمدىن ئاشۇ تاۋارنىڭ قىممەتدىشىنى ئالمىغانلىقى ئۈچۈن قايتىپ كېلىدۇ . —

(c) 1 - قىسىم 200 پۇلغا ۋە 200c تاۋارغا ئىگە بولىدۇ ؛ 2 - قىسىم (d)200c تاۋارغا ئىگە بولىدۇ .

بۇ پەرەز بويىچە ، 2 - قىسىمنىڭ ھەرقانداق پۇل ئالدىن تۆلىشى ھاجەتسىز ، چۈنكى ئۇ I تۈركۈم بىلەن قارىمۇقارشى تۇرۇپ ، خېرىدار سۈپىتىدە ئەمەس ، پەقەت ساتقۇچى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ ، دېمەك ، ئۇ خېرىدار كۈتۈپ تۇرۇشقا مەجبۇر بولىدۇ .



1 - قىسىم 400 فوند ستېرلىڭ پۇل ئالدىن تۆلەيدۇ . بۇنىڭ 200 نى I تۈركۈم بىلەن ئۆزئارا تاۋار ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئالدىن تۆلەيدۇ ، قالغان 200 نى بولسا ساپلا سېتىۋېلىش ۋاسىتىسى قىلىپ ، I تۈركۈمدىن تاۋار سېتىۋېلىشقا سەرپ قىلىدۇ . ئۇ كېيىنكى 200 فوند ستېرلىڭ پۇل بىلەن تۇراقلىق كاپىتال ئامىللىرىنى سېتىۋالىدۇ .

I تۈركۈم 200 فوند ستېرلىڭ پۇل بىلەن 1 - قىسىمدىن 200 تاۋار سېتىۋالىدۇ ؛ بۇنىڭ بىلەن 1 - قىسىمنىڭ شۇ تاۋار ئالماشتۇرۇشى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىگەن 200 فوند ستېرلىڭ پۇل ئۆزىگە قايتىپ كېلىدۇ ؛ I تۈركۈم باشقا 200 فوند ستېرلىڭ (بۇنىمۇ 1 - قىسىمدىن ئالغان) پۇلى بىلەن 2 - قىسىمدىن 200 تاۋار سېتىۋالىدۇ ؛ شۇنىڭ بىلەن 2 - قىسىمنىڭ تۇراقلىق كاپىتال سەرپىياتى ئۆزىدە پۇل شەكلىدە يىغىلىپ بارىدۇ .

بىز (c) شارائىتىدا تەييار تاۋارنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن كېتىدىغان 200 پۇلنى II تۈركۈم (1 - قىسمى) ئەمەس ، I تۈركۈم ئالدىن تۆلەيدۇ ، دەپ پەرەز قىلغىنىمىزدىمۇ ، ئەھۋالدا ھېچقانداق ئۆزگىرىش بولمىغان بولاتتى . ئەگەر I تۈركۈم ئاۋۋال II تۈركۈمنىڭ 2 - قىسمىدىن 200 تاۋار سېتىۋالسا ، — كېيىنكىسىدە سېتىشقا بولىدىغان شۇ تاۋار قالدۇقىلا بار دەپ پەرەز قىلساق ، — بۇ 200 فوند ستېرلىڭ I تۈركۈمگە قايتىپ كەلمەيدۇ ، چۈنكى ، II تۈركۈمنىڭ 2 - قىسمى يەنە خېرىدار سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقمايدۇ . لېكىن بۇنىڭدا II تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمى تاۋار سېتىۋېلىش ئۈچۈن سەرپ قىلىشقا تېگىشلىك 200 فوند ستېرلىڭ پۇلغا ، بۇنىڭ سىرتىدا ئالماشتۇرۇشقا تېگىشلىك 200 تاۋارغا ، دېمەك ، I تۈركۈم بىلەن ئالماشتۇرۇشقا تېگىشلىك جەمئىي 400 گە ئىگە . شۇڭا ، 200

فوند ستېرلىڭ پۇل Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمىدىن I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ. ئەگەر I تۈركۈم مۇشۇ پۇل بىلەن Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمىدىن يەنە 200 تاۋار سېتىۋالمىغان بولسا، ئۇ چاغدا Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمى I تۈركۈمدىن 400 تاۋارنىڭ قالغان يېرىمىنى سېتىۋالغىنىدا، بۇ پۇل I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ. 1 - قىسىم (Ⅱ) تۇراقلىق كاپىتال ئامىللىرىنىڭ خېرىدارى سۈپىتىدە 200 فوند ستېرلىڭ پۇلنى سەرپ قىلغان بولىدۇ؛ شۇنىڭ ئۈچۈن، بۇ پۇل 1 - قىسمىنىڭ ئۆزىگە قايتىپ كەلمەيدۇ، بەلكى Ⅱ تۈركۈمنىڭ 2 - قىسمىدىكى تاۋار قالدۇقى 200c نى پۇلغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدۇ؛ I تۈركۈم تاۋار ئالماشتۇرۇشقا سەرپ قىلغان 200 فوند ستېرلىڭ پۇل Ⅱ تۈركۈمنىڭ 2 - قىسمى ئارقىلىق ئەمەس، Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمى ئارقىلىق I تۈركۈمگە قايتىپ كېلىدۇ. I تۈركۈمگە ئۆزىنىڭ 400 تاۋىرى ئورنىغا قىممىتى 400 بولغان تاۋار قىممەتدىشى قايتىپ كېلىدۇ؛ I تۈركۈمگە يەنە ئۆزى 800 تاۋارنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئالدىن تۆلىگەن 200 فوند ستېرلىڭ پۇلمۇ قايتىپ كېلىدۇ. شۇنداق قىلىپ ھەممە ئىش ئۆز جايىدا بولىدۇ.

---

I. 1000v + 1000m (︸)

Ⅱ. 2000c

بۇ خىل ئالماشتۇرۇشتا يولۇققان قىيىنچىلىقنى، قالدۇقلارنى ئالماشتۇرۇشتا يولۇققان قىيىنچىلىقلارنىڭ ئۆزى دېيىشكە بولىدۇ:

I. ………… 400m

Ⅱ. (1) 200 پۇل + 200c تاۋار + (2) 200c تاۋار

ئېنىقراق قىلىپ ئېيتقاندا، بۇ قالدۇقلارنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى



مۇنداق بولىدۇ:

I. 200m + 200m.

Ⅱ. (1) 200 پۇل + 200c تاۋار + (2) 200c تاۋار.

Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمىنىڭ 200c تاۋىرى بىلەن I m 200 (تاۋار) ئالماشقانلىقى ھەمدە 400 تاۋار ئالماشتۇرۇلغان چاغدا I تۈركۈم بىلەن Ⅱ تۈركۈم ئوتتۇرىسىدا ئوبوروتتىن ئۆتكەن پۇلنىڭ ھەممىسى ئالدىن تۆلىگۈچىنىڭ (I تۈركۈم ياكى Ⅱ تۈركۈمنىڭ) قولىغا قايتىپ كەلگەنلىكى ئۈچۈن، بۇ پۇلنىڭ I تۈركۈم بىلەن Ⅱ تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش ئامىلى بولۇشى ئەمەلىيەتتە بىز بۇ يەردە مۇھاكىمە قىلىۋاتقان مەسىلىنىڭ ئامىلى بولالمايدۇ ياكى باشقىچە قىلىپ ئېيتايلى: ئەگەر بىز I m 200 (تاۋار) بىلەن Ⅱ c 200 (Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمىدىكى تاۋار)نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىدا پۇل سېتىۋېلىش ۋاسىتىسى ئەمەس، شۇ جۈملىدىن تار مەنىدىكى «ئوبوروت ۋاسىتىسى»مۇ ئەمەس، بەلكى تۆلەش ۋاسىتىسىلا بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ دەپ پەرەز قىلساق، ئۇ چاغدا شۇ روشەن بولىدۇكى، I m 200 تاۋار بىلەن Ⅱ c 200 تاۋارنىڭ (1 - قىسمىنىڭ) قىممىتى تەڭ بولغانلىقى، قىممىتى 200 بولغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بىلەن قىممىتى 200 بولغان ئىستېمال ۋاسىتىلىرى ئالماشتۇرۇلغانلىقى ئۈچۈن، پۇل بۇ يەردە پەقەت خىيالىي تەرىزدىلا فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ، ھەرقانداق بىر تەرەپنىڭ كېمىنى تۆلەيمەن دەپ ئەمەلدە ئوبوروتقا پۇل سېلىشىنىڭ ھاجىتى يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز پەقەت I m 200 تاۋار بىلەن ئۇنىڭ قىممەتدىشىنى، يەنى Ⅱ c 200 تاۋار (1 - قىسمىنىڭ)نى I تۈركۈم بىلەن Ⅱ تۈركۈمدىن چىقىرىپ تاشلىغىنىمىزدىلا، مەسىلە ئاندىن ساپ ھالىتىدە ئايان بولىدۇ.

I تۈركۈم بىلەن Ⅱ تۈركۈمنىڭ بىر - بىرىنى ئىستېمال قىلىدىغان تەڭ قىممەتتىكى ئىككى تاۋار مىقدارىنى چىقىرىپ تاشلىغاندىن كېيىن، ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن بىرلا قالدۇق قالىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا، مەسىلە ساپ ھالەتتە ئايان بولىدۇ، يەنى مۇنداق بولىدۇ:

I . 200m تاۋار .

Ⅱ . (1) 200c پۇل +(2) 200c تاۋار .

بۇ يەردە شۇنىسى ئېنىقكى، Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمى 200 پۇلغا ئۆز تۇراقلىق كاپىتالىنىڭ تەركىبىي قىسمى بولغان 200 I m نى سېتىۋالىدۇ؛ دېمەك، Ⅱ تۈركۈمنىڭ 1 - قىسمىدىكى تۇراقلىق كاپىتال ماددىي جەھەتتىن يېڭىلىنىدۇ، I تۈركۈمدىكى 200 قوشۇمچە قىممەتمۇ تاۋار شەكلىدىن (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى، يەنى تۇراقلىق كاپىتال ئاملىدىن) پۇل شەكلىگە ئايلىنىدۇ. I تۈركۈم بۇ پۇلغا Ⅱ تۈركۈمنىڭ 2 - قىسمىدىن ئىستېمال ۋاستىلىرى سېتىۋالىدۇ؛ Ⅱ تۈركۈم ئۈچۈن ئېيتقاندا نەتىجە مۇنداق بولىدۇ: 1 - قىسىم ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنى ماددىي جەھەتتىن يېڭىلايدۇ؛ 2 - قىسىمدا ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ باشقا بىر تەركىبىي قىسمى (تۇراقلىق كاپىتال سەرپىياتىنى تولۇقلايدىغان تەركىبىي قىسمى) پۇل شەكلىدە يىغىلىپ قالىدۇ؛ بۇ ھال شۇ تەركىبىي قىسىم ماددىي جەھەتتىن يېڭىلانغانغا قەدەر ھەر يىلى تەكرارلىنىۋېرىدۇ.

بۇ يەردە ئالدىنقى شەرت تەھقىق شۇ بولىدۇكى، Ⅱ تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بۇ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمى، يەنى ئۆزىنىڭ پۈتۈن قىممىتى بويىچە قايتىدىن پۇلغا ئايلىنىدىغان ۋە شۇ ۋەجىدىن ھەر يىلى ماددىي جەھەتتىن



يېڭىلىنىدىغان تۇراقلىق تەركىبىي قىسمى (1 - قىسىمنىڭ) Ⅱ تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ باشقا بىر تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنىڭ يىللىق سەرپىياتىغا، يەنى كونا ماددىي بۇيۇم شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەۋېرىدىغان ۋە سەرپىياتى (يەنى ئۆزى ئىشتىراك قىلىپ ئىشلەپچىقارغان تاۋارلارغا ئۆتۈپ كەتكەن قىممەت سەرپىياتى) ئاۋۋال پۇل بىلەن تولۇقلىنىدىغان تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنىڭ يىللىق سەرپىياتىغا باراۋەر بولۇشى لازىم. شۇڭا، بۇنداق تەڭپۇڭلۇق كۆلەمى ئۆزگەرمەيدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قانۇنىيىتى بولسا كېرەك؛ ئىككىنچى تۈرلۈك قىلىپ ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچى I تۈركۈم Ⅱ تۈركۈم ئۈچۈن بىر تەرەپتىن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىنى، يەنە بىر تەرەپتىن، تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنى يەتكۈزۈپ بېرىپ تۇرغاچقا، ئەمگەكنىڭ I تۈركۈمدىكى تەقسىمات نىسبىتى ئۆزگەرمەسلىكى كېرەك.

بۇ بىز مەسىلىنى چوڭقۇرراق مۇھاكىمە قىلىشقا كىرىشىشتىن ئىلگىرى، ئالدى بىلەن (1) Ⅱc نىڭ قالدۇقى بىلەن (2) Ⅱc نىڭ قالدۇقى باراۋەر بولمىسا ئىشنىڭ قانداق تۈس ئالىدىغانلىقىنى كۆرۈپ چىقىشىمىز كېرەك. ئالدىنقى قالدۇق كېيىنكىسىدىن كۆپ ياكى ئاز بولۇشى مۇمكىن. تۆۋەندە بۇ ئىككى خىل ئەھۋالنى نۆۋەت بويىچە تەكشۈرۈپ چىقىمىز:

## بىرىنچى خىل ئەھۋال:

I . 200m .

Ⅱ . (1) 220c (پۇل شەكلى) + (2) 200c (تاۋار شەكلى).

بۇ يەردە ، Ⅱ c (1) بولسا ، 200 فوند ستېرلىڭ پۇلغا تاۋار 200 I m نى سېتىۋالىدۇ ؛ I تۈركۈممۇ شۇ پۇلغا Ⅱ c 200 (2) نى ، يەنى پۇل شەكلىدە توپلىنىپ تۇرىدىغان تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىنى سېتىۋالىدۇ ؛ بۇنىڭ بىلەن تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى پۇلغا ئايلىنىدۇ . لېكىن پۇل شەكلىدىكى Ⅱ c 20(1) ناتۇرال شەكلىدىكى تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلىنالمايدۇ .

بىز I m نىڭ قالدۇقىنى 200 ئەمەس ، بەلكى 220 دەپ بېكىتسەك ، I 2000 دىكى ئىلگىرىكى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق ھەل قىلىنغىنى 1800 ئەمەس ، بەلكى 1780 بولىدۇ ، بۇنىڭدا بۇ خىل نۇقسان يوقىلىپ ، تۆۋەندىكى نەتىجە ھاسىل بولىدۇ :

I . 220m .

Ⅱ . 220c (1) (پۇل شەكلى) + 200c (2) (تاۋار شەكلى) .

Ⅱ c نىڭ 1 - قىسمى 220 فوند ستېرلىڭغا 220 I m نى سېتىۋالىدۇ ، ئۇنىڭدىن كېيىن I تۈركۈم 200 فوند ستېرلىڭغا Ⅱ c 200 (2) تاۋارنى سېتىۋالىدۇ . لېكىن ، بۇ ۋاقىتتا I تۈركۈم تەرەپتە پەقەت پۇل شەكلىدە ساقلانغان ، ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئىشلىتىلمەيدىغان بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت بولغان 20 فوند ستېرلىڭ پۇل قالىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، قىيىنچىلىق Ⅱ c (1 - قىسىم )دىن I m غا يۆتكىلىدۇ .

يەنە بىر تەرەپتىن ، بىز Ⅱ c نىڭ 1 - قىسمى Ⅱ c (2 - قىسمى )دىن كىچىك بولىدۇ دەپ پەرەز قىلساق ، تۆۋەندىكىگە ئېرىشىمىز :

## ئىككىنچى خىل ئەھۋال:

I . 200m (تاۋار شەكلى) .



Ⅱ . 180c (1) (پۇل شەكلى) + 200c (2) (تاۋار شەكلى) .

Ⅱ تۈركۈم (1 - قىسمى ) 180 فوند ستېرلىڭ پۇلغا تاۋار 180 I m نى سېتىۋالىدۇ ؛ I تۈركۈم بۇ پۇلغا Ⅱ تۈركۈم (2 - قىسمى )دىن ئوخشاش قىممەتتىكى تاۋار ، يەنى Ⅱ c (2) 180 نى سېتىۋالىدۇ ؛ شۇڭا ، بىر تەرەپتىن 20 I m سېتىلمايدۇ ، يەنە بىر تەرەپتە Ⅱ c (2) 20 سېتىلمايدۇ ؛ جەمئىي قىممىتى 40 بولغان تاۋار پۇلغا ئايلانمايدۇ .

I تۈركۈمدىكى قالدۇق = 180 دەپ پەرەز قىلساقمۇ ، ھېچقانداق پايدىسى يوق . بۇنداق بولغاندا ، I تۈركۈمدە قوشۇمچە قىممەت قالمايدۇ ، لېكىن Ⅱ c (2 - قىسمى )دىكى قالدۇق 20 يەنىلا سېتىلمايدۇ ھەم پۇلغا ئايلانمايدۇ .

بىرىنچى خىل ئەھۋالدا ، Ⅱ c (2) دىن Ⅱ c (1) كۆپ بولىدۇ ، شۇڭا Ⅱ c (1) تەرەپتە قايتىدىن تۇراقلىق كاپىتالغا ئايلىنالمايدىغان بىر پۇل قالدۇقى پەيدا بولىدۇ ؛ ئەگەر I m نىڭ قالدۇقى Ⅱ c (1) گە تەڭ دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇ ھالدا I m تەرەپتىمۇ ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئايلىنالمايدىغان ئوخشاش مىقداردىكى پۇل قالدۇقى پەيدا بولىدۇ .

ئىككىنچى خىل ئەھۋالدا ، Ⅱ c (2) دىن Ⅱ c (1) ئاز بولىدۇ ، شۇڭا 200 I c تەرەپتىمۇ ، Ⅱ c (2) تەرەپتىمۇ پۇل يېتىشمەسلىك ئەھۋالى ، ئوخشاشلا تاۋار ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقىدۇ ؛ ئەگەر I m نىڭ قالدۇقى Ⅱ c (1) گە تەڭ دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇ ھالدا Ⅱ c (2) تەرەپتە پۇل يېتىشمەسلىك ئەھۋالى ۋە تاۋار ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقىدۇ .

ئەگەر بىز I m نىڭ قالدۇقى ھەمىشە Ⅱ c (1) گە باراۋەر بولىدۇ دەپ پەرەز قىلساق ، — چۈنكى ، ئىشلەپچىقىرىشنى مال زاكاز قىلىش بەلگىلەيدۇ ھەمدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشمۇ I

تۇركۇمنىڭ بۇ يىل Ⅱ تۇركۇمنىڭ ① ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنى، كېيىنكى يىلى يەنە ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىنى كۆپلەپ ئىشلەپچىقىرىشى تۇپەيلىدىن ئۆزگەرمەيدۇ، — ئۇ هالدا، بىرىنچى خىل ئەهۋالدا، I تۇركۇم Im غا Ⅱ تۇركۇمدىن بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەتنى سېتىۋالغاندىلا، ئاندىن Im قايتىدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىغا ئايلىنىدۇ؛ بۇ خىل ئەهۋالدا، Ⅱ تۇركۇم بۇ قىسىم قوشۇمچە قىممەتنى ئىستېمال قىلىۋەتمەي، ئۇنى پۇل شەكلىدە جۇغلايدۇ؛ ئىككىنچى خىل ئەهۋالدا، I تۇركۇمدە پەقەت ئۆزى تۆلىگەن پۇل ئارقىلىق مەسىلە هەل قىلىنىدۇ، لېكىن بۇ پەرەزنى بىز رەت قىلدۇق.

ئەگەر، Ⅱc (2) دىن Ⅱc (1) كۆپ بولىدىغان بولسا، ئۇ هالدا، Im دىكى پۇل قالدۇقىنى رېئاللاشتۇرۇش ئۈچۈن چەت ئەلدىن تاۋار ئىمپورت قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئەگەر Ⅱc (2) دىن Ⅱc (1) ئاز بولىدىغان بولسا، يۇقىرىدىكىنىڭ ئەكسىچە، Ⅱc نىڭ سەرپىيات قىسمىنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدە رېئاللاشتۇرۇش ئۈچۈن Ⅱ تۇركۇمدىكى تاۋار (ئىستېمال ۋاستىلىرى)نى ئېكسپورت قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. دېمەك، هەر ئىككىلا ئەهۋالدا تاشقى سودا زۆرۈر بولىدۇ.

كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرۈۋاتقان چېغىمىزدا، بارلىق سانائەت تارماقلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئۈنۈمى، جۈملىدىن بۇ تارماقلارنىڭ تاۋار مەهسۇلات قىممىتىدىكى نىسبەت مۇناسىۋىتى ئۆزگەرمەيدۇ، دەپ پەرەز قىلساقمۇ، لېكىن هېلىلا تىلغا ئېلىنغان ئىككى خىل

① بىرىنچى ۋە ئىككىنچى نەشرىدە: Ⅱ تۇركۇم بىلەن I تۇركۇمنىڭ دېيىلگەن؛ ئېنگلىسنىڭ كوررېكتۇرا نۇسخىسىغا ئاساسەن ئۆزگەرتىلگەن. — تۈزگۈچىدىن



ئەهۋال، يەنى Ⅱc (1) نىڭ Ⅱc (2) دىن كۆپ ياكى ئاز بولۇشى كۆلىمى كېڭەيتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئېيتقاندا، هامان ئەهمىيەت بېرىشكە ئەرزىيدۇ، چۈنكى كۆلىمى كېڭەيتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا بۇ ئىككى خىل ئەهۋالنىڭ كېلىپ چىقىشى شۈبهىسىز.

## 3. خۇلاسە

تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تولۇقلىنىشى ئۈستىدە ئومۇمەن مۇنۇلارنى كۆرسىتىشكە توغرا كېلىدۇ:

باشقا هەممە شارائىت ئۆزگەرمىگەن، يەنى ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىلا ئەمەس، هەتتا ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىمۇ ئۆزگەرمىگەن شەرت ئاستىدا، ئەگەر Ⅱc دىكى تۇراقلىق ئامىللارنىڭ بۇلتۇرقىغا قارىغاندا كۆپرەك قىسمى ئۆمرىنى ئاخىرلاشتۇرغان بولسا ۋە شۇ جۈملىدىن كۆپرەك قىسمىنى ماددىي جەهەتتىن يېڭىلاشقا توغرا كەلسە، ئۇ هالدا تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرى ئاخىرلىشىۋاتقان ۋە ئۆمرى ئاخىرلاشقىچە ۋاقىتىنچە پۇل شەكلىدە تولۇقلىنىپ تۇرىدىغان قىسمى جەزمەن ئوخشاش نىسبەتتە ئازىيىپ بارىدۇ، چۈنكى ئاشۇ شەرت بويىچە بولغاندا، Ⅱ تۇركۇمدە فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان تۇراقلىق كاپىتال قىسمىنىڭ يىغىندىسى (ۋە قىممەت مىقدارى) ئۆزگەرمەيدۇ. بىراق بۇنىڭدىن مۇنداق ئەهۋال كېلىپ چىقىدۇ. **بىرىنچىدىن،** ئەگەر I تۇركۇمدىكى تاۋار كاپىتالنىڭ كۆپرەك قىسمى Ⅱc نىڭ تۇراقلىق كاپىتال ئامىللىرىدىن تەركىب تاپىدىغان بولسا، شۇنىڭغا يارىشا ئۇنىڭ ئازراق قىسمى Ⅱc نىڭ تۇراقسىز قىسمىدىن تەركىب تاپىدۇ، چۈنكى I تۇركۇمنىڭ Ⅱc ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان ئومۇمىي

ئىشلەپچىقىرىش مىقدارى ئۆزگەرمەيدۇ. ئۇنىڭ بىر قىسمى ئاشسا، يەنە بىر قىسمى كېمىيىدۇ؛ بۇنىڭ ئەكسىچە بولغاندىمۇ شۇنداق بولىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، II تۈركۈمنىڭ ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش مىقدارىمۇ ئۆزگەرمەيدۇ. بىراق، II تۈركۈمدە خام ئەشيا، يېرىم تەييار مەھسۇلاتلار ۋە قوشۇمچە ماتېرىياللار (يەنى II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقسىز ئامىللىرى) ئازىيىپ كەتكەن چاغدا، ئۇ قانداقمۇ ئۆزگەرمەي تۇرالىسۇن؟ **ئىككىنچىدىن**، پۇل شەكلىگە قايتقان تۇراقلىق كاپىتال IIc نىڭ كۆپرەك قىسمى پۇل شەكلىدىن ناتۇرال شەكلىگە ئايلىنىش ئۈچۈن I تۈركۈمگە ئاقىدۇ. شۇڭا، I تۈركۈم بىلەن II تۈركۈم ئوتتۇرىسىدا تاۋار ئالماشتۇرۇش ئۈچۈنلا ئوبوروتقا سېلىنغان پۇلنى ھېسابقا ئالمىغاندا، ئۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك پۇل I تۈركۈمگە ئېقىپ كىرىدۇ؛ بۇ پۇل ئۆزئارا تاۋار ئالماشتۇرۇش ۋاسىتىسى بولماستىن، بىر تەرەپلىمە سېتىۋېلىش ۋاسىتىسى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ. لېكىن، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، IIc نىڭ سەرپىيات قىممىتىنى تولۇقلايدىغان تاۋار مىقدارى نىسبەت بويىچە ئازىيىدۇ، جۈملىدىن II تۈركۈمنىڭ I تۈركۈمدىكى تاۋار بىلەن ئەمەس، پۇل بىلەنلا ئالماشتۇرۇلىدىغان تاۋار مىقدارىمۇ نىسبەت بويىچە ئازىيىپ كېتىدۇ. شۇڭا، تېخىمۇ نۇرغۇن پۇل ساپلا سېتىۋېلىش ۋاسىتىسى سۈپىتىدە II تۈركۈمدىن I تۈركۈمگە ئېقىپ كىرىدۇ؛ ئەمما I تۈركۈمنىڭ نوقۇل خېرىدار سۈپىتىدە II تۈركۈمدىن سېتىۋالىدىغان تاۋىرى ئازراق بولىدۇ. شۇڭا، I m — I v بولسا، II تۈركۈمدىكى تاۋار بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغانلىقى ئۈچۈن — نىڭ كۆپرەك قىسمى II تۈركۈمنىڭ تاۋىرىغا ئايلانماي، پۇل شەكلىدە ساقلىنىپ قالىدۇ.

يۇقىرىدىكىلەر بايان قىلىنغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئەكسىچە



بولغان ئەھۋاللار ئۈستىدە، يەنى II تۈركۈمدىكى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ بىر يىل داۋامىدا ئۆمرى تۈگەپ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا تېگىشلىك قىسمىنىڭ ئازراق، سەرپىيات قىسمىنىڭ كۆپرەك بولىدىغانلىقى ئۈستىدە يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ تەكشۈرۈش ئېلىپ بېرىشنىڭ ھاجىتى يوق.

دېمەك، كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىمۇ كرىزىس — ئىشلەپچىقىرىش كرىزىسى — يۈز بېرىشى مۇمكىن.

قىسقىسى، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن تۈرلۈك شارائىتلار ئۆزگەرمىگەن، خۇسۇسەن ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقى، ئومۇمىي ئەمگەك مىقدارى ۋە ئەمگەك سىجىللىقى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ئەگەر ئۆمرى ئاخىرلاشقان (يېڭىلاش لازىم بولغان) تۇراقلىق كاپىتال بىلەن كونا ناتۇرال شەكلىدە داۋاملىق رول ئويناۋاتقان (ئۆز سەرپىياتىنى تولۇقلاش ئۈچۈنلا قىممىتىنى مەھسۇلاتقا ئۆتكۈزىدىغان) تۇراقلىق كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئۆزگەرمەي قالمايدۇ، دەپ پەرەز قىلساق، ئۇ چاغدا، بىر شارائىتتا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا تېگىشلىك تۇراقسىز تەركىبىي قىسىمنىڭ مىقدارى ئۆزگەرمىگەن ھالەتتىمۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا تېگىشلىك تۇراقلىق تەركىبىي قىسىمنىڭ مىقدارى كۆپەيگەن بولاتتى؛ دېمەك، I تۈركۈمدىكى ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش مىقدارىنى ئاشۇرۇش لازىم بولغان بولاتتى، ئۇنداق بولسا، پۇل مۇناسىۋىتىنى بىر چەتكە قايرىپ قويغان تەقدىردىمۇ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا يېتىشسىزلىك يۈز بەرگەن بولاتتى.

ئىككىنچى شارائىتتا، ئەگەر II تۈركۈمدىكى ناتۇرال شەكىلدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا تېگىشلىك تۇراقلىق كاپىتالنىڭ نىسبەت مىقدارى ئازىيىپ كەتسە ۋە شۇنىڭ بىلەن II تۈركۈمدىكى

تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پۇل بىلەنلا تولۇقلىنىشى لازىم بولغان تەركىبىي قىسمى شۇ نىسبەتتە كۆپىيىدىغان بولسا، ئۇ هالدا، II تۈركۈمنىڭ I تۈركۈم تەرىپىدىن تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى لازىم بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىنىڭ مىقدارى ئۆزگەرمىگەن تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى لازىم بولغان تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنىڭ مىقدارى ئازىيىپ كەتكەن بولاتتى. دېمەك، ياكى I تۈركۈمنىڭ ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش مىقدارى كېمىيىپ كەتكەن ياكى ئوشۇقچىلىق (يۇقىرىدا يېتىشسىزلىك كېلىپ چىققانغا ئوخشاش) كېلىپ چىققان، يەنە كېلىپ پۇلغا ئايلاندۇرۇش مۇمكىن بولمايدىغان ئوشۇقچىلىق كېلىپ چىققان بولاتتى.

دۇرۇس، بىرىنچى شارائىتتا، ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنى ئۆستۈرۈش، ئەمگەك مىقدارىنى كۆپەيتىش ياكى ئەمگەك سىجىللىقىنى ئاشۇرۇش ئارقىلىق شۇ ئەمگەكنىڭ ئۆزى بىلەن كۆپرەك مەهسۇلات تەييارلاپ، شۇ شارائىتتا يۈز بەرگەن يېتىشسىزلىكنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش مۇمكىن؛ لېكىن بۇنداق ئۆزگىرىش يۈز بەرگىنىدە، ئەمگەك بىلەن كاپىتالنىڭ I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەلۇم بىر تارمىقىدىن باشقا بىر تارمىقىغا يۆتكىلىشىدىن ساقلانغىلى بولمايدۇ؛ ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇنداق يۆتكىلىشنىڭ هەربىرى ۋاقىتلىق قالايمىقانچىلىققا سەۋەب بولماي قالمايدۇ. بۇنىڭدىن تاشقىرى، I تۈركۈم (ئەمگەك مىقدارى ۋە ئەمگەك سىجىللىقى ئاشقانلىقتىن) II تۈركۈمدىكى ئازراق قىممەتنى ئۆزىنىڭ كۆپرەك قىممىتى بىلەن ئالماشتۇرۇشقا مەجبۇر بولىدۇ - دە، I تۈركۈمدىكى مەهسۇلاتنىڭ باهاسى چۈشۈپ كېتىدۇ.

ئىككىنچى شارائىتتا بولسا بۇنىڭ ئەكسىچە، I تۈركۈم



ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىشىنى كېمەيتىشكە مەجبۇر بولىدۇ، بۇ هال شۇ تۈركۈمدىكى ئىشچىلار بىلەن كاپىتالىستلار ئۈچۈن كرىزىستىن دېرەك بېرىدۇ ياكى I تۈركۈمدىكى مەهسۇلات ئوشۇقچىلىقىمۇ ئۇلار ئۈچۈن كرىزىس بولىدۇ. بۇنداق ئوشۇقچىلىقنىڭ ئۆزى بالا ئەمەس، مەنپەئەت؛ لېكىن ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا بالا بولىدۇ.

هەر ئىككى شارائىتتا تاشقى سودا ياردەمچىلىك رولىنى ئوينايدۇ؛ بىرىنچى شارائىتتا ئۇنىڭ ياردىمى بىلەن I تۈركۈم پۇل شەكلىنى ساقلاپ تۇرۇۋاتقان تاۋارلىرىنى ئىستېمال بۇيۇملىرىغا ئايلاندۇرىدۇ، ئىككىنچى شارائىتتا، ئۇنىڭ ياردىمى بىلەن ئوشۇقچە تاۋارنى سېتىپ بولىدۇ. لېكىن، تاشقى سودا تۈرلۈك ئامىللارنى تولۇقلاشقىلا تۇرمىغانلىقى (قىممەت بويىچە ئېيتقاندىمۇ شۇنداق) ئۈچۈن زىددىيەتلەرنى تېخىمۇ كەڭ دائىرىگە سۈرەپ كىرىپ، بۇ زىددىيەتلەرنىڭ پائالىيىتى ئۈچۈن تېخىمۇ كەڭ زېمىن هازىرلاپ بېرىدۇ، خالاس.

تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كاپىتالىستىك شەكلى بىكار قىلىنغان هامان، مەسىلە ئاخىرى مۇنداق بولىدۇ: تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆمرى ئاخىرلاشقان ۋە ماددىي بويۇم بىلەن تولۇقلىنىشى لازىم بولغان قىسمى (بۇ يەردە ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشتا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان تۇراقلىق كاپىتال كۆزدە تۇتۇلىدۇ) مىقدارىنىڭ كۆپىيىشى ياكى ئازىيىشى يىلدىن - يىلغا ئۆزگىرىپ بارىدۇ. ئەگەر مەلۇم بىر يىلى ناهايىتى كۆپ بولغان بولسا (خۇددى ئادەمگە ئوخشاش ئوتتۇرىچە ئۆلۈش نىسبىتىدىن ئېشىپ كەتكەن بولسا)، كېيىنكى يىلى جەزمەن ناهايىتى ئاز بولىدۇ. ئەگەر باشقا شارائىتلار ئۆزگەرمەيدۇ، دەپ پەرەز قىلساق، ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ يىللىق

ئىشلەپچىقىرىلىشىغا كىرەكلىك خام ئەشيا، يېرىم تەييار مەھسۇلات ۋە ياردەمچى ماتېرىياللارنىڭ مىقدارى بۇنىڭلىق بىلەن ئازىيىپ كەتمەيدۇ؛ دېمەك، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىلىشى بىر شارائىتتا ئاشسا ئىككىنچى بىر شارائىتتا كېمەيمەي قالمايدۇ. بۇ ئەھۋالدىن دائىمىي ۋە نىسپىي ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى ئارقىلىقلا قۇتۇلۇش مۇمكىن؛ بىر تەرەپتىن، بىۋاستە ئېھتىياجدىن ئېشىپ چۈشىدىغان مەلۇم مىقداردىكى تۇراقلىق كاپىتالنى ھاسىل قىلىشقا توغرا كېلىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپتىن، بولۇپمۇ خام ئەشيا قاتارلىقلارنىڭ زاپىسىنىمۇ يىللىق بىۋاستە ئېھتىياجدىن (بۇ ھال بولۇپمۇ تۇرمۇش ۋاستىلىرىگە ئۇيغۇن كېلىدۇ) ئاشۇرۇۋېتىشكە توغرا كېلىدۇ. بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى جەمئىيەتنىڭ ئۆزىنىڭ تەكرار بەرپا بولۇشى ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان تۈرلۈك ماددىي ۋاستىلەر ئۈستىدىن كونترول قىلىشى دېمەكتۇر. لېكىن، كاپىتالىستىك جەمئىيەتتە بولسا، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى ھۆكۈمەتسىزلىكنىڭ ئامىلىدۇر.

تۇراقلىق كاپىتال توغرىسىدىكى بۇ مىسال تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالغا نىسبەتەن ئاجايىپ بىر مىسالدۇر. تۇراقلىق كاپىتال بىلەن تۇراقسىز كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىشتىكى تەڭپۇڭسىزلىق بولسا ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ كرىزىسنى چۈشەندۈرگەندە پايدىلىنىدىغان بىر ئاساس. لېكىن، بۇ خىل تەڭپۇڭسىزلىق تۇراقلىق كاپىتال ھەتتا **ئەسلىي ھالەتنى ساقلاپ قالغان** ئەھۋالدىمۇ يۈز بېرىدۇ ھەمدە مۇقەررەر يۈز بېرىدۇ دېيىش، يەنى كۆڭۈلدىكىدەك نورمال ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان ئىجتىمائىي كاپىتالنىڭ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئەھۋالىدىمۇ يۈز بېرىدۇ



ھەمدە مۇقەررەر يۈز بېرىدۇ دېيىش ئۇلارنىڭ نەزىرىدە يېڭىلىق ھېسابلىنىدۇ.

---

## XII . پۇل ماتېرىيالىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى

ھازىرغىچە بىز بىر ئامىلنى، يەنى ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىنى پۈتۈنلەي ئويلاشمىدۇق. ئالتۇن بىلەن كۈمۈش زىبۇزىنەت بۇيۇمى ياساش ياكى ئالتۇن يالىتىش قاتارلىقلارنىڭ ماتېرىيالى بولسىمۇ، باشقا ھەرقانداق مەھسۇلاتقا ئوخشاش، بۇ يەردە ئۇنى مەخسۇس تىلغا ئېلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق. لېكىن، ئۇلار پۇل ماتېرىيالى شۇنداقلا ئىمكانىيەتلىك پۇل بولۇش سۈپىتى بىلەن مۇھىم رول ئوينايدۇ. ئوڭاي بولسۇن ئۈچۈن، بۇ يەردە بىز ئالتۇننى پەقەت پۇل ماتېرىيالى دەپ ھېسابلايمىز.

بىرقەدەر بالدۇر بولغان ستاتىستىكا ماتېرىياللىرىغا ئاساسلانغاندا، ئالتۇننىڭ ھەر يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلات مىقدارى 800 — 900 مىڭ قاداق بولۇپ، قىممىتى تەخمىنەن 1 مىليارد 100 مىليوندىن 1 مىليارد 250 مىليون ماركقىچە بولغان. لېكىن زېيتبېرنىڭ ستاتىستىكىسىغا[53] ئاساسلانغاندا، 1871 - يىلىدىن 1875 - يىلىغىچە ھەر يىلى ئوتتۇرا ھېساب بىلەن پەقەت 170 مىڭ 675 كىلوگرام ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىلغان بولۇپ،

(53) ئا. زېيتبېر «ئېسىل مېتاللارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى» 1879 - يىل گوتخا نەشرى [112 - بەت].

قىممىتى تەخمىنەن 476 مىليون مارك بولغان . بۇنىڭ ئىچىدە ئاۋستىرالىيىنىڭ 167 مىليون مارك ، ئامېرىكىنىڭ 166 مىليون مارك ، رۇسسىيىنىڭ 93 مىليون مارك بولغان . قالغىنىنى باشقا دۆلەتلەر تەمىنلىگەن ھەم ھەربىر دۆلەت تەمىنلىگەن سومما 10 مىليون ماركتىن تۆۋەن بولغان . شۇ مەزگىلدىكى كۈمۈشنىڭ يىللىق مەھسۇلات مىقدارى 2 مىليون كىلوگرامغا يەتكەن بولۇپ ، قىممىتى 354 مىڭ 500 مارك بولغان . بۇنىڭ ئىچىدە مېكسىكىنىڭ تەخمىنەن 108 مىليون ، ئامېرىكىنىڭ 102 مىليون ، جەنۇبىي ئامېرىكىنىڭ 67 مىليون ، گېرمانىيىنىڭ 26 مىليون بولغان .

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ھۆكۈمران ئورۇننى ئىگىلىگەن دۆلەتلەردىن پەقەت ئامېرىكىلا ئالتۇن ۋە كۈمۈش ئىشلەپچىقارغۇچىدۇر . ياۋروپادىكى ھەرقايسى كاپىتالىستىك دۆلەتلەر بارلىق ئالتۇن ھەم كۆپ قىسىم كۈمۈشنىڭ ھەممىسىنى دېگۈدەك ئاۋستىرالىيە ، ئامېرىكا ، مېكسىكا ، جەنۇبىي ئامېرىكا ۋە رۇسسىيىدىن ئالىدۇ .

لېكىن ، بىز بۇ ئالتۇن كانلىرىنى ھازىر تەھلىل قىلماقچى بولغان يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بارىدىغان بۇ دۆلەتلەرگە يۆتكەيمىز . بۇنداق قىلىشىمىزدىكى سەۋەب مۇنداق :

كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تاشقى سودىدىن ئايرىلىشى مۇمكىن ئەمەس . لېكىن ، نورمال يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆلىمى بېكىتىلگەن دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇ ھالدا ، تاشقى سودىدا ئۆز دۆلىتىدە ئىشلەنگەن بۇيۇملارنىڭ ئورنىنى پەقەت ئىشلىتىلىش شەكلى ياكى ناتۇرال شەكلى ئوخشاش بولمىغان بۇيۇملارلا ئالىدۇ . لېكىن ، بۇ قىممەت مۇناسىۋىتىگە تەسىر كۆرسەتمەيدۇ . شۇنداقلا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ۋە ئىستېمال ۋاسىتىلىرىدىن ئىبارەت بۇ ئىككى تۈركۈمنىڭ ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلىدىغان قىممەت مۇناسىۋىتىگىمۇ تەسىر كۆرسەتمەيدۇ ، ئوخشاشلا ، ھەربىر تۈركۈمنىڭ مەھسۇلات قىممىتى بۆلۈنىدىغان ئۆزگەرمەس كاپىتال ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە قوشۇمچە قىممەت مۇناسىۋىتىگىمۇ تەسىر كۆرسەتمەيدۇ دەپ پەرەز قىلغان بولىمىز . دېمەك ، يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەھسۇلات قىممىتىنى ئانالىز قىلغاندا ، تاشقى سودىنى قوشۇپ تەھلىل قىلساق ، مەسىلىنىڭ ئۆزى ۋە مەسىلىنى ھەل قىلىشنى يېڭى ئامىل بىلەن تەمىنلەش ئورنىغا مەسىلىنى چىگىشلەشتۈرۈپ قويىدۇ . شۇڭا ، بىز ئۇنى پۈتۈنلەي ئېتىبارغا ئالماسلىقىمىز ، شۇنداقلا بۇ يەردە ئالتۇننى ئالماشتۇرۇش ئارقىلىق چەت ئەلدىن كىرگۈزۈلىدىغان تاۋار ئەمەس ، بەلكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىۋاسىتە ئامىلى دەپ قارىشىمىز كېرەك .



ئادەتتىكى مېتال ئىشلەپچىقىرىشقا ئوخشاش ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشمۇ I تۈركۈمگە ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تۈركۈمگە كىرىدۇ . ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇن = 30 (قۇلايلىق بولسۇن ئۈچۈن شۇنداق ئالدۇق ؛ فورمۇلىرىمىزدىكى سان بىلەن سېلىشتۇرغاندا ، بۇ سان خېلىلا كۆپ ) ؛ بۇ قىممەت $20c + 5v + 5m$ غا بۆلۈنىدۇ . $20c$ بولسا Ic نىڭ باشقا ئامىللىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ (بۇ ھەقتە كېيىن تەكشۈرۈش ئېلىپ بارىمىز [1] ) ؛ لېكىن ، $5v + 5m$ ( I ) بولسا ، IIc نىڭ ئامىللىرى ، يەنى ئىستېمال ۋاسىتىلىرى بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ .

[1] مۇشۇ تومنىڭ 940 - بېتىدىكى ئىزاھات (55) كە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن

5v توغرىسىدا شۇنى ئېيتىپ ئۆتۈش كېرەككى، ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىدىغان ھەربىر كارخانا ئاۋۋال ئۆز كارخانىسىدا ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇنغا ئەمەس، بەلكى دۆلەت ئىچىدىكى بىر قىسىم زاپاس پۇلغا ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغاندىن كېيىن ئىش باشلايدۇ. ئىشچى ئەنە شۇ 5v گە II تۈركۈمدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ ئۇندىن كېيىن، II تۈركۈم بۇ پۇلغا I تۈركۈمدىن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. مەسىلەن، II تۈركۈم I تۈركۈمدىن قىممىتى ئىككى بولغان ئالتۇننى سېتىۋېلىپ، تاۋار ماتېرىيالى (II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى) قىلىدۇ، دېمەك، 2v بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئوبوروتتىكى پۇل شەكلى بولۇپ، I تۈركۈمدىكى ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىغا قايتىپ كېلىدۇ. ئەگەر II تۈركۈم I تۈركۈمدىن قايتا ماتېرىيال سېتىۋالمىسا، ئۇ ھالدا I تۈركۈم ئۆزىنىڭ ئالتۇنىنى پۇل سۈپىتىدە ئوبوروتقا سېلىش ئارقىلىق II تۈركۈمدىن تاۋار سېتىۋالىدۇ. چۈنكى، ئالتۇنغا ھەرقانداق بىر خىل تاۋارنى سېتىۋالغىلى بولىدۇ. پەرق پەقەت شۇ يەردىكى، I تۈركۈم بۇ يەردە ساتقۇچى ئەمەس، بەلكى پەقەت سېتىۋالغۇچى بولۇپ ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. I تۈركۈمدىكى ئالتۇن قازغۇچىلار ھەمىشە ئۆزلىرىنىڭ تاۋارلىرىنى سېتىۋېتىدۇ؛ ئۇلارنىڭ تاۋارلىرى ھەمىشە بىۋاستە ئالماشتۇرۇشقا بولىدىغان شەكىلدە تۇرىدۇ.

بىر ئىگىرىش فابرىكىسىنىڭ خوجايىنى ئىشچىلارغا 5v نى تۆلەيدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ئىشچىلار — قوشۇمچە قىممەتنى بىر چەتتە قالدۇرۇپ تۇرساق، — ئۇنى 5 كە تەڭ بولغان يىپ بىلەن تەمىنلەيدۇ، دەپ پەرەز قىلايلى. بۇ ئىشچىلار II c دىن قىممىتى بەش بولغان تاۋار سېتىۋالىدۇ؛ II c بولسا پۇل شەكلىدىكى بەشكە



I تۈركۈمدىن يىپ سېتىۋالىدۇ؛ شۇنداق قىلىپ 5v پۇل شەكلىدە ئىگىرىش خوجايىنىنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. ئەكسىچە، بايا پەرەز قىلىنغان ئەھۋالدا، I g (بىز ئۇ ئارقىلىق ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىنى ئىپادىلىدۇق) ئوبوروتقا تەۋە بولۇپ بولغان پۇل 5v نى ئۆز ئىشچىلىرىغا تۆلەيدۇ؛ ئۇلار بۇ پۇلنى تۇرمۇش ۋاستىلىرىغا سەرپ قىلىدۇ؛ ئەمما بۇ بەشنىڭ ئىككىسىلا II تۈركۈمدىن I g نىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. I g مۇ ئىگىرىش خوجايىنىغا ئوخشاش تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى قايتىدىن باشلايدۇ، چۈنكى، ئۇنىڭ ئىشچىلىرى ئۇنى قىممىتى بەش بولغان ئالتۇن بىلەن تەمىنلىگەن بولۇپ، ئۇنىڭدىن ئىككىنى سېتىۋېتىپ قالغان ئۈچىنى يەنىلا ئالتۇن شەكلىدە ساقلىغان بولغاچقا، ئۇنى پەقەت قۇيما پۇل قىلىۋالىدۇ[54] ياكى بانكنوتقا ئايلاندۇرىدۇ. بۇ جەرياندا II تۈركۈمنىڭ ۋاستىچى بولۇشى ھاجەتسىز بولۇپ، بىۋاستە ھالدا پۇل شەكلىدە ئۆزىنىڭ بارلىق ئۆزگىرىشچان كاپىتالىغا ئىگە بولىدۇ.

لېكىن، يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بۇ دەسلەپكى جەريانىدا، ئوبوروتقا ئەمەلىي ياكى ئىمكانىيەتلىك ھالدا تەۋە بولغان پۇل مىقدارىدا ئۆزگىرىش يۈز بەرگەن بولىدۇ. بىز ئىلگىرى (I g) 2v نى II c سېتىۋېلىپ ماتېرىيال قىلىدۇ؛ I g بولسا ئۈچىنى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى قىلىپ يەنە II تۈركۈم دائىرىسىدە چىقىم قىلىدۇ. شۇڭا، يېڭى ئالتۇن

(54) «كۆپ مىقداردىكى ئالتۇن پارچىلىرى ... نى ئالتۇن قازغۇچىلار ساينت فرانسىسكو پۇل قويۇش زاۋۇتىغا بىۋاستە يەتكۈزۈپ بېرىدۇ». «شاھىبانۇ ئالىيلىرىنىڭ چەت ئەل ئەلچىخانىسىدا تۇرۇشلۇق كاتىپىنىڭ دوكلاتى» 1879 - يىل نەشرى، 3 - بۆلۈم 337 - بەت.

ئىشلەپچىقىرىش ① تەمىنلىگەن پۇل مىقدارى ئىچىدە Ⅱ تۈركۈم تەرەپتە ئۈچ قېلىپ، I تۈركۈم تەرەپكە قايتىپ كەلمەيدۇ دەپ پەرەز قىلغاندۇق. ئۇ پەرەز بويىچە بولغاندا، Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئالتۇندىن بولغان بۇ ماتېرىيالغا بولغان ئېھتىياجى قاندۇرۇلغان بولىدۇ. چۈنكى، ئۈچىنىڭ ئۆزى Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ ئامىلى بولالمىغانلىقى، Ⅱ تۈركۈم ئالدىبۇرۇن يېتەرلىك پۇل كاپىتالغا ئەمگەك كۈچى سېتىۋالغانلىقى، يەنە بۇ قوشۇلغان Ⅱ c نىڭ بىر قىسمى بىلەن ئالماشتۇرۇلغان 3g ئۇپراشنى تولۇقلايدىغان ئامىل بولغاندىن باشقا، Ⅱ c دائىرىسىدە ھېچقانداق فۇنكسىيە ئۆتىمەيدىغانلىقى (ئۇ پەقەت (1) Ⅱ c بەزىدە (2) Ⅱ c دىن كىچىك بولغاندا، ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى پەرقنىڭ دەرىجىسى بويىچە ئۇپراشنى تولۇقلايدىغان ئامىل بولىدۇ) ئۈچۈن ئۈچ ئالتۇننىڭ زاپىسى سۈپىتىدە Ⅱ تۈركۈمدە قالىدۇ، يەنە بىر تەرەپتىن، تاۋار مەھسۇلاتى Ⅱ c مۇ ئۇپراشنى تولۇقلايدىغان ئامىل بولغاندىن باشقا، ھەممىسى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى I (v + m) بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ، — شۇڭا، بۇ پۇلنىڭ ھەممىسى Ⅱ c دىن Ⅱ m غا ئۆتىشى كېرەك، كېيىنكىسى مەيلى زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرسۇن ياكى زىبۇزىننەت بۇيۇملىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرسۇن بەرىبىر. ئەكسىچە، مۇناسىپ تاۋار قىممىتى Ⅱ m دىن Ⅱ c غا ئۆتىشى كېرەك. نەتىجىدە بىر قىسىم قوشۇمچە قىممەت خەزىنە سۈپىتىدە جۇغلىنىدۇ.

ئەگەر ھەر يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇن ئوخشاش بىر نىسبەت بويىچە ماتېرىيال سۈپىتىدە داۋاملىق ئىشلىتىلسە،

① بىرىنچى ۋە ئىككىنچى نەشرىدە: پۇل ئىشلەپچىقىرىش دېيىلگەن؛ ئېنگلىسنىڭ كوررېكتۇرا نۇسخىسىغا ئاساسەن ئۆزگەرتىلگەن. — تۈزگۈچىدىن



ئىككىنچى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يىلىدا يەنە ئىككى I g تەرەپكە قايتىپ كېلىدۇ، يەنە ئۈچ ماددىي بۇيۇم بىلەن تولۇقلىنىدۇ، يەنى Ⅱ تۈركۈمدە يەنە خەزىنە سۈپىتىدە ئايرىلىپ چىقىدۇ.

ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا كەلگەندە، كاپىتالىست I g باشقا ھەرقانداق كاپىتالىستقا ئوخشاش، ئەمگەك سېتىۋېلىش ئۈچۈن پۇل شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى داۋاملىق ئالدىن تۆلىشى كېرەك. v غا نىسبەتەن ئېيتقاندا، Ⅱ تۈركۈمدىن تاۋار سېتىۋالىدىغىنى كاپىتالىست I g ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ ئىشچىلىرىدۇر؛ دېمەك، كاپىتالىست I g سېتىۋالغۇچى بولۇپ ئوتتۇرىغا چىقىدىغان ئەھۋال، يەنى Ⅱ تۈركۈم تەشەببۇسكار بولمىسا، I g ئالتۇننى Ⅱ تۈركۈمگە سالىدىغان ئەھۋال ھەرگىز يۈز بەرمەيدۇ. لېكىن، Ⅱ تۈركۈم I g دىن ماتېرىيال سېتىۋالغان ھەم ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالى Ⅱ c نى ئالتۇندىن ئىبارەت بۇ خىل ماتېرىيالغا ئايلاندۇرغاندا، v (I g) نىڭ بىر قىسمى I تۈركۈمدىكى باشقا كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كەلگەنگە ئوخشاش ئۇسۇل بىلەن Ⅱ تۈركۈمدىن I g نىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ. ئەگەر ئەھۋال بۇنداق بولمىسا، ئۇ بىۋاسىتە ئۆز مەھسۇلاتىنى ئىشلىتىدۇ، يەنى ئۆزىنىڭ v سىنى ئالتۇن بىلەن تولۇقلايدۇ، لېكىن، پۇل شەكلىدە ئالدىن تۆلەنگەن v نىڭ كۆپ قىسمى Ⅱ تۈركۈمدىن I g غا قايتىپ كەلمىسە، ئوبوروتتىكى پۇل (Ⅱ تۈركۈمدىن I تۈركۈمگە قايتىپ كەلگەن، لېكىن I تۈركۈمگە قايتىپ كەلمىگەن پۇل) نىڭ كۆپ قىسمى Ⅱ تۈركۈم تەرەپتە خەزىنىگە ئايلىنىدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن، Ⅱ تۈركۈمدىكى قوشۇمچە قىممەتنىڭ كۆپ قىسمىمۇ ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئىشلىتىلمەيدۇ. يېڭى ئالتۇن كانلىرى داۋاملىق ئېچىلىدىغان ياكى كونا ئالتۇن كانلىرى قايتىدىن ئېچىلىدىغان بولغاچقا، I g نىڭ

v شەكلىدە خىراجەت قىلىنىدىغان پۇلنىڭ بەلگىلىك نىسبىتى يېڭى ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشتىن ئىلگىرى بار بولغان پۇل مىقدارىنىڭ بىر قىسمى بولىدۇ، Ig ئۆزىنىڭ ئىشچىلىرى ئارقىلىق بۇ پۇلنى II تۈركۈمگە سالىدۇ ھەم بۇ پۇل II تۈركۈمدىن Ig تەرەپكە قايتىپ كەلمىسىلا، II تۈركۈم تەرەپتە خەزىنە ئامىلى بولۇپ شەكىللىنىدۇ.

لېكىن، m (Ig) بۇ يەردە داۋاملىق سېتىۋالغۇچى بولۇپ مەيدانغا چىقىدۇ؛ ئۇ ئۆزىنىڭ m سىنى پۇل شەكلىدە ئوبوروتقا سالىدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن، ئوبوروتتىن ئىستېمال ۋاسىتىلىرى IIc نى چىقىرىۋالىدۇ. II تۈركۈم تەرەپتە بىر قىسىم ئالتۇن ماتېرىيال سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ. شۇڭا، ئۇ II تۈركۈم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسمى c نىڭ رېئال ئامىلى بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ؛ ئەگەر ئەھۋال بۇنداق بولمىسا، IIm دىكى پۇل شەكلىدە ساقلىنىپ تۇرغان قىسىم سۈپىتىدە يەنە خەزىنە ئامىلى بولۇپ شەكىللىنىدۇ. كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، — بۇ يەردە كېيىن تەكشۈرىدىغان Ic نى بىر چەتتە قالدۇرۇپ تۇرىمىز[55]، — ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش گەرچە ئەسلىي مەنىدىكى جۇغلانما، يەنى كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆز ئىچىگە ئالمىسىمۇ، لېكىن، پۇل جۇغلاش ياكى پۇل توپلاشنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى كېرەك، بۇ خىل ئەھۋال ھەر يىلى ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىپ تۇرىدىغان بولغاچقا، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرگەندە تەكرار ئىشلەپچىقىرىش باشلانغاندا مىقدار جەھەتتە تاۋار ئالماشتۇرۇش

(55) قولىيازمىدا يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇننىڭ I تۈركۈم ئۆزگەرمەس كاپىتالى دائىرىسىدە قانداق ئالماشتۇرۇلىدىغانلىقى تەتقىق قىلىنمىغان. — ف • ئې •



بىلەن ماس كېلىدىغان پۇل ماتېرىيالىنىڭ I تۈركۈم بىلەن II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا تۇرىدىغانلىقىدىن ئىبارەت چىقىش نۇقتىمىزنىڭ ئالدىنقى شەرتىمۇ ئاساسقا ئىگە بولىدۇ. ئوبوروتتىكى پۇلنىڭ خورىشى تۈپەيلىدىن زىيانغا ئۇچرايدىغان ئالتۇننى تۈتۈپ قالغان تەقدىردىمۇ بۇ خىل جۇغلاش يەنىلا كۆرۈلىدۇ.

ناھايىتى ئېنىقكى، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ دەۋرى ئۇزارغانسېرى، بارلىق كاپىتالىستلار جۇغلىغان پۇلنىڭ ئومۇمىي مىقدارىمۇ شۇنچە كۆپىيىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ھەر يىلى يېڭىدىن ئىشلەپچىقىرىلغان ئالتۇننىڭ بۇ ئومۇمىي مىقدارغا قوشۇلىدىغان نىسبىتىمۇ شۇنچە ئازىيىدۇ، گەرچە بۇ ئومۇمىي مىقدارغا قوشۇلىدىغان ئالتۇننىڭ ئۆزىنىڭ مۇتلەق مىقدارى بويىچە ئېيتقاندا ناھايىتى كۆپىيىپ كېتىش ئېھتىمالى بولسىمۇ. ئەمدى بىز تۆكقا قارىتىلغان ئېتىراز[1] توغرىسىدا يەنە بىر قېتىم توختىلىپ ئۆتىمىز: كاپىتالىستلار سىنىپىنى ئاخىرقى ھېسابتا ئوبوروتقا سېلىنغان بارلىق پۇلنىڭ مەنبەسى دەپ قاراش كېرەك بولسا، ھەربىر كاپىتالىست پۇل شەكلىدىكى قوشۇمچە قىممەتنى قانداق قىلىپ يىللىق مەھسۇلاتتىن چىقىرىۋالالايدۇ؛ يەنى، كاپىتالىست ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان پۇل قانداق قىلىپ ئوبوروتقا سالغان پۇلدىن كۆپ بولىدۇ؟

بۇ مەسىلىگە يۇقىرىدا بايان قىلىنغان (17 - باب) لارنى يىغىنچاقلاش ئارقىلىق تۆۋەندىكىدەك جاۋاب بېرىمىز:

1. بۇ يەردىكى بىردىنبىر زۆرۈر ئالدىنقى شەرت شۇكى، ئومۇمەن يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مىقدارىنىڭ ئوخشاش

(1) مۇشۇ تومنىڭ 651 — 652 - بەتلىرىگە قاراڭ. — تۈزگۈچىدىن

بولمىغان ئامىللىرىنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن، يېتەرلىك پۇل بولۇشى كېرەك. بۇ ئالدىنقى شەرت بىر قىسىم تاۋار قىممىتىنىڭ قوشۇمچە قىممەتتىن ھاسىل بولغانلىقى تۈپەيلىدىن تەسىرگە ئۇچرىمايدۇ. ئەگەر پۈتۈن ئىشلەپچىقىرىش ئىشچىلارنىڭ ئىگىدارلىقىدا بولسا، شۇنداقلا ئۇلارنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى كاپىتالىستلار ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۆزلىرى ئۈچۈن قىلىنغان ئەمگەك بولسا، ئۇ ھالدا ئوبوروتتىكى تاۋار مىقدارى يەنىلا شۇنداق كۆپ بولىدۇ ھەم باشقا شارائىت ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا، بۇ تاۋار قىممىتى مىقدارىنىڭ ئوبوروتى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل مىقدارىمۇ يەنىلا شۇنداق كۆپ بولىدۇ. شۇڭا، بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا، مەسىلە ھەرگىزمۇ قوشۇمچە قىممەتنى پۇللاشتۇرۇشقا زۆرۈر بولغان پۇل نەدىن كېلىدۇ ئەمەس، بەلكى پەقەتلا بۇ بارلىق تاۋار قىممىتىنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل نەدىن كېلىدۇ، دېگەندىن ئىبارەت بولىدۇ.

يەنە بىر قېتىم تەكىتلەپ ئۆتىمىزكى، ھەربىر ئايرىم تاۋار $c + v + m$ دىن ھاسىل بولىدۇ، شۇڭا، بارلىق تاۋار مىقدارى ئوبوروتىغا نىسبەتەن، بىر تەرەپتىن كاپىتال $c + v$ نى ئوبوروت قىلىش ئۈچۈن بەلگىلىك پۇل سوممىسىغا ئېھتىياج چۈشسە، يەنە بىر تەرەپتىن كاپىتالىستلارنىڭ كىرىمى، يەنى قوشۇمچە قىممەت $m$ نى ئوبوروت قىلىش ئۈچۈن باشقا بىر پۇل سوممىسىغا ئېھتىياج چۈشىدۇ. مەيلى ئايرىم كاپىتالىست ياكى پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپى بولسۇن، ئۇلارنىڭ كاپىتال سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىگەن پۇلى ئۇلارنىڭ كىرىم سۈپىتىدە خىراجەت قىلغان پۇلى بىلەن ئوخشىمايدۇ. كېيىنكى پۇل نەدىن كېلىدۇ؟ ئاددىي قىلىپ ئېيتقاندا، كاپىتالىستلار سىنىپى قولىدىكى نەق پۇل مىقدارىدىن، ئومۇمەن ئېيتقاندا، جەمئىيەتتىكى نەق پۇل ئومۇمىي مىقدارىدىن



كېلىدۇ. بىر قىسىم پۇل كاپىتالىستلارنىڭ كىرىمى ئۈچۈن ئوبوروت قىلىنىدۇ. بىز يۇقىرىدا يېڭى كارخانا قۇرغان ھەربىر كاپىتالىست تىجارىتىنى باشلىغاندىن كېيىن، تىرىكچىلىك ئۈچۈن ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئىشلەتكەن پۇلنى قايتۇرۇپ كېلىپ، ئۆزىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىنى پۇللاشتۇرىدىغان پۇل قىلىدىغانلىقىنى ئېيتقانىدۇق. لېكىن، ئادەتتىكىچە ئېيتقاندا، پۈتۈن قىيىنچىلىق تۆۋەندىكى ئىككى مەنبەدىن كېلىدۇ:

بىرىنچى، ئەگەر بىز پەقەتلا كاپىتالنىڭ ئوبوروتى ۋە ئايلىنىشىنى تەكشۈرۈپ، كاپىتالىستنىمۇ كاپىتالىستىك ئىستېمالچى ۋە بەھرىمەن بولغۇچى دەپ قارىماستىن، كاپىتالنىڭ ئادەملەشتۈرۈلۈشى دەپ قارىساق، ئۇ ھالدا بىز كاپىتالىستنىڭ ئۆز قوشۇمچە قىممىتىنى تاۋار كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە داۋاملىق ئوبوروتقا سالىدىغانلىقىنى كۆرسەكمۇ، لېكىن، پۇلنى ئۇنىڭ قولىدا ھەرگىز كىرىم شەكلىدە كۆرمەيمىز، ئۇنىڭ قوشۇمچە قىممەتنى ئىستېمال قىلىش ئۈچۈن پۇلنى ئوبوروتقا سالغانلىقىنىمۇ ھەرگىز كۆرمەيمىز.

ئىككىنچى، ئەگەر كاپىتالىستلار سىنىپى بەلگىلىك پۇل سوممىسىنى كىرىم ھالىتىدە ئوبوروتقا سالسا، گويا ئۇلار پۈتۈن يىللىق مەھسۇلاتنىڭ بۇ قىسمى ئۈچۈن قىممەتداش تۆلىگەندەك كۆرۈنىدۇ. دېمەك، بۇ قىسىممۇ خۇددى قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلمايدىغاندەك كۆرۈنىدۇ. لېكىن، قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان قوشۇمچە مەھسۇلات ئۈچۈن كاپىتالىستلار بىر تىيىنمۇ تۆلىمەيدۇ. بىر سىنىپ بولۇش سۈپىتى بىلەن كاپىتالىستلار بۇ قوشۇمچە مەھسۇلاتقا بىكارغىلا ئىگە بولىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن بەھرىمەن بولىدۇ، بۇ ئىشنى پۇل ئوبوروتىمۇ ئۆزگەرتەلمەيدۇ. پۇل ئوبوروتىدىن كېلىپ چىققان ئۆزگىرىش،

ئاددىي قىلىپ ئېيتقاندا، ھەربىر كاپىتالىست ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلىدىكى قوشۇمچە مەھسۇلاتنى ئىستېمال قىلمايدۇ (كۆپ چاغلاردا بۇنداق بولۇشى مۇمكىن ئەمەس)، بەلكى ھەر يىللىق ئىجتىمائىي قوشۇمچە مەھسۇلات ئومۇمىي سوممىسىدىن ئۆزى ئىگىلىگەن قوشۇمچە قىممەت سوممىسىغا باراۋەر بولغان ھەر خىل تاۋارلارنى چىقىرىۋالىدۇ ھەم ئۇلارنى ئىگىلەيدۇ، لېكىن، ئوبوروت مېخانىزمى شۇنى ئىسپاتلىغانكى، كاپىتالىستلار سىنىپى كىرىم سۈپىتىدە خىراجەت قىلغان پۇلنى ئوبوروتقا سالغاندا، ئوبوروتتىن بۇ پۇلنى چىقىرىۋالىدۇ، شۇنداق قىلىپ، ئوخشاش بىر جەرياننى دائىم يېڭىدىن باشلايدۇ؛ دېمەك، كاپىتالىستلار سىنىپى نۇقتىسىدىن قارىغاندا، ئۇلار قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇللىنىشىغا زۆرۈر بولغان بۇ پۇل سوممىسىغا باشتىن - ئاخىر ئىگە بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئەگەر كاپىتالىست تاۋار بازىرىدىن تاۋار شەكلىدىكى قوشۇمچە قىممەتنى چىقىرىۋېلىپ ئۆزىنىڭ ئىستېمال فوندى قىلىپلا قالماي، يەنە بۇ تاۋارلارنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن خىراجەت قىلغان پۇلمۇ ئۇنىڭ قولىغا قايتىپ كەلسە، ناھايىتى ئېنىقكى، ئۇ كاپىتالىست ئوبوروتتىن بۇ تاۋارلارنى چىقىرىۋېلىشتا قىممەتداش تۆلىمەيدۇ. گەرچە ئۇ بۇ تاۋارلار ئۈچۈن پۇل تۆلىگەن بولسىمۇ، لېكىن بۇ تاۋارلار ئۈچۈن ئۇنىڭ بىر تىيىن تۆلىشى ھاجەتسىز. ئەگەر مەن بىر فوند سېتىۋېلىڭغا تاۋار سېتىۋالسام، ئۇ تاۋارنى ساتقۇچى مەن بىر تىيىنمۇ تۆلىمەيدىغان قوشۇمچە مەھسۇلاتقا ئېرىشىش ئۈچۈن، بۇ پۇلنى يەنە ماڭا قايتۇرۇپ بەرسە، ناھايىتى ئېنىقكى، بۇ تاۋارغا مەن بىكارغىلا ئېرىشكەن بولىمەن. بۇ خىل سودىنىڭ ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىشىمۇ تۆۋەندىكى پاكىتلارنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ: مەن تاۋارنى داۋاملىق چىقىرىۋالىمەن ھەم ئۇ بىر فوند سېتىۋېلىڭغا



داۋاملىق ئىگە بولىمەن، گەرچە تاۋارغا ئېرىشىش ئۈچۈن بولسىمۇ، ۋاقىتىنچە بۇ بىر فوند سېتىۋېلىڭدىن ئايرىلىپ تۇرىمەن. كاپىتالىست بۇ پۇللارنى بىر تىيىنمۇ تۆلىمەيدىغان قوشۇمچە قىممەتتىن ئايلانغان پۇل سۈپىتىدە داۋاملىق قايتۇرۇۋالىدۇ.

ئا. سىمىتنىڭ كۆزقارىشى بويىچە، ئىجتىمائىي ئومۇمىي مەھسۇلات قىممىتىنىڭ كىرىمگە، $m + v$ غا بۆلۈنىدىغانلىقىنى، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال قىممىتىنىڭ نۆلگە تەڭ بولىدىغانلىقىنى سۆزلىگەنىدۇق. بۇنىڭدىن مۇقەررەر ھالدا يىللىق كىرىم ئوبوروتىغا زۆرۈر بولغان پۇلنىڭمۇ پۈتۈن يىللىق مەھسۇلات ئوبوروتىغا يېتىدىغانلىقىدىن ئىبارەت يەكۈن كېلىپ چىقىدۇ. دېمەك، بىزنىڭ مىسالىمىز بويىچە بولغاندا، قىممىتى 3000 بولغان ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنىڭ ئوبوروتىغا كېرەكلىك پۇلمۇ قىممىتى 9000 بولغان پۈتۈن يىللىق مەھسۇلات ئوبوروتىغا يېتىدۇ. ئەمەلىيەتتە بۇ ئا. سىمىتنىڭ كۆزقارىشى بولۇپ، ت. تۇك ئۇنى تەكرارلىغان. كىرىمنىڭ پۇللىنىشىغا كېرەكلىك پۇل مىقدارى بىلەن پۈتۈن ئىجتىمائىي مەھسۇلات ئوبوروتىغا كېرەكلىك پۇل مىقدارى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە دائىر بۇ خىل خاتا قاراش پۈتۈن يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئوخشاش بولمىغان ماددىي ئامىللىرى ۋە قىممەت ئامىللىرىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۇسۇلى ۋە ھەر يىللىق تولۇقلاش ئۇسۇلىنى چۈشەنمىگەنلىك ياكى مۇلاھىزە قىلمىغانلىقىنىڭ مۇقەررەر نەتىجىسىدۇر. شۇڭا، بۇ خىل قاراش رەت قىلىنغان.

ئەمدى، سىمىت بىلەن تۇكنىڭ دېگەنلىرىنى ئاڭلاپ باقايلى: سىمىت 2 - بۆلۈم 2 - بابتا مۇنداق دېگەن:

«ھەربىر دۆلەتنىڭ ئوبوروتىنى سودىگەرلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت ۋە سودىگەرلەر

بىلەن ئىستېمالچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروتقا ئايرىشقا بولىدۇ. ئوخشاش بىر پۇل، قەغەز پۇل ياكى مېتال پۇل (تەڭگە پۇل) بولۇپ، بەزىدە بۇ ئوبوروتتا، بەزىدە ئۇ ئوبوروتتا ئىشلىتىلىشى، بۇ ئىككى ئوبوروت بىرلا ۋاقىتتا ئېلىپ بېرىلىدۇ، شۇڭا، ئوبوروتنى داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن، ھەرقايسىسى بەلگىلىك مىقداردا بۇ خىل ياكى ئۇ خىل پۇلغا ئىگە بولۇشى كېرەك. ھەر خىل سودىگەرلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت قىلىنىدىغان تاۋارنىڭ قىممىتى ھەرگىزمۇ سودىگەرلەر بىلەن ئىستېمالچىلار ئوتتۇرىسىدا ئوبوروت قىلىنغان تاۋارنىڭ قىممىتىدىن ئېشىپ كەتمەيدۇ. چۈنكى، سودىگەرلەر مەيلى نېمە سېتىۋالسۇن، ئاخىرىدا ئۇنى جەزمەن ئىستېمالچىلارغا سېتىپ بېرىدۇ. سودىگەرلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت توپ - توپ ئېلىپ بېرىلىدىغان بولغاچقا، ئادەتتىكىچە ئېيتقاندا، ھەر قېتىملىق سودا ئۈچۈن ناھايىتى نۇرغۇن پۇل كېتىدۇ. لېكىن، سودىگەرلەر بىلەن ئىستېمالچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت پارچە - پارچە ئېلىپ بېرىلىدىغان بولغاچقا، كۆپ ھاللاردا ناھايىتى ئاز پۇل كېتىدۇ. ئادەتتە بىر شىللىن ھەتتا يېرىم پېننىمۇ يېتىشىدۇ. لېكىن، ئاز سوممىلىق ئوبوروت كۆپ سوممىلىق ئوبوروتتىن تېز بولىدۇ ... شۇنىڭ ئۈچۈن، بارلىق ئىستېمالچىلارنىڭ ھەر يىلى سېتىۋالغىنى ھېچبولمىغاندا [بۇ «ھېچبولمىغاندا» نېمىدېگەن ماس كەلگەن!] بارلىق سودىگەرلەرنىڭ ھەر يىلى سېتىۋالغىنى بىلەن قىممەت جەھەتتە باراۋەر بولسىمۇ، لېكىن قائىدە بويىچە ئەڭ ئاز بولغان پۇل مىقدارى بىلەن ھەل قىلىنىدۇ.»

ئادام سمىتنىڭ بۇ سۆزىگە ت . تۇك باھا بېرىپ مۇنداق دېگەن («ئوبوروتتىكى پۇل نەزەرىيىسى تەتقىقاتى»نىڭ 1844 - يىل لوندون نەشرى [100] 34 — 36 - بەتلەرگە قاراڭ) :

«شۈبھىسىزكى، بۇ يەردە بايان قىلىنغان بۇ خىل پەرقلەندۈرۈش ماھىيەت جەھەتتە توغرا ... سودىگەرلەر بىلەن ئىستېمالچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش ئىش ھەققىنى تۆلەشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىش ھەققى ئىستېمالچىلارنىڭ ئاساسلىق كىرىمىدۇر ... سودىگەرلەر بىلەن سودىگەرلەر ئوتتۇرىسىدىكى بارلىق ئالماشتۇرۇش، يەنى ئىشلەپچىقارغۇچى ياكى ئىمپورت سودىگىرىدىن تارتىپ، پىششىقلاپ ئىشلەپ ياساش قاتارلىق ۋاستىچى جەريانلارنىڭ ھەرقايسى باسقۇچلىرىدىن ئۆتۈپ تاكى پارچە سېتىش سودىگىرى ياكى ئېكسپورت سودىگىرىگىچە بولغان بارلىق سېتىشنى كاپىتالنىڭ يۆتكىلىش پائالىيىتى دەپ



يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ. كاپىتالنىڭ يۆتكىلىشىدە تۆۋەندىكىدەك ئالدىنقى شەرتنىڭ بولۇشى ھاجەتسىز، ئەمەلىيەتتە ئۇنداق ئەھۋالنىمۇ كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ: كۆپلىگەن ئالماشتۇرۇشتا كاپىتال يۆتكىلىدىغان چاغدا بانكنوت ياكى قۇيما پۇل ئەمەلىي ئۆتۈنۈپ بېرىلىشى كېرەك — مەن نامدىكى ئۆتۈنۈپ بېرىشنى ئەمەس، بەلكى ماددىي ئۆتۈنۈپ بېرىشنى كۆزدە تۇتۇۋاتىمەن ... — سودىگەرلەر بىلەن سودىگەرلەر ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشنىڭ ئومۇمىي سوممىسىنى ئاخىرقى ھېسابتا سودىگەرلەر بىلەن ئىستېمالچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش سوممىسى بەلگىلەيدۇ ھەم چەكلەيدۇ.»

ئەگەر ئەڭ ئاخىرقى بىر جۈملە سۆزگىلا قارىساق، تۇكنى سودىگەرلەر ئوتتۇرىسىدىكى ۋە سودىگەرلەر بىلەن ئىستېمالچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشتا مەلۇم نىسبەت مۇناسىۋىتى، باشقىچە ئېيتقاندا، ھەر يىللىق ئومۇمىي كىرىم قىممىتى بىلەن بۇ كىرىمنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىلىدىغان كاپىتال قىممىتى ئوتتۇرىسىدا مەلۇم نىسبەت مۇناسىۋىتى مەۋجۇتلۇقىنى كېسىپ ئېيتقان دەپ پەرەز قىلىش مۇمكىن. لېكىن، ئەھۋال ئۇنداق ئەمەس. ئۇ ئا . سمىتنىڭ قارىشىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى ئېنىق جاكارلىغان. شۇڭا، ئۇنىڭ ئوبوروت نەزەرىيىسىنى تەتقىق قىلىش ئوشۇقچە ئىشتۇر.

2 . ھەربىر سانائەت كاپىتالى دەسلەپتە بارلىق تۇراقلىق كاپىتالنىڭ تەركىبىي قىسمىنى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىلىدىغان پۇلنى بىر قېتىمدىلا ئوبوروتقا سالىدۇ، لېكىن، بۇ پۇلنى يەنە بىرقانچە يىل ئىچىدە ئۆزىنىڭ يىللىق مەھسۇلاتىنى سېتىش ئارقىلىق ئاستا - ئاستا قايتۇرۇۋالىدۇ. شۇڭا، ئۇنىڭ دەسلەپتە ئوبوروتقا سالغان پۇلى ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان پۇلىدىن كۆپ بولىدۇ. ئومۇمىي كاپىتال ھەر قېتىم ماددىي بۇيۇم يېڭىلانغاندا بۇ خىل ئەھۋال تەكرار كۆرۈلىدۇ؛ ماددىي بۇيۇم بىلەن ئۆزىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالىنىڭ بەلگىلىك مىقدارىنى يېڭىلايدىغان كارخانىغا

نىسبەتەن ئېيتقاندا ، بۇنداق ئەھۋال ھەر يىلى تەكرار كۆرۈلىدۇ ؛ تۇراقلىق كاپىتال ھەربىر ئۆزگەرگەندە ياكى قىسمەن يېڭىلانغاندا ، بۇ خىل ئەھۋال قىسمەن تەكرار يۈز بېرىدۇ . دېمەك ، بىر تەرەپتىن ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان پۇل ئوبوروتقا سالغان پۇلدىن كۆپ بولسا ، يەنە بىر تەرەپتىن بۇنىڭ ئەكسىچە بولىدۇ .

ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى (ئەمگەك مەزگىلى بىلەن ئوخشىمايدۇ ) بىرقەدەر ئۇزۇن بولغان بارلىق سانائەت تارماقلىرىدا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە ئوبوروتقا توختىماي پۇل سالىدۇ . بۇ پۇلنىڭ بىر قىسمى ئىشلىتىلگەن ئەمگەك كۈچىگە ھەق تۆلەشكە ئىشلىتىلسە ، بىر قىسمى ئىستېمال قىلىدىغان ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىلىدۇ . شۇڭا ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى بىۋاستە تاۋار بازىرىدىن ئېلىنىدۇ ، ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمى بولسا ، ئۆزىنىڭ ئىش ھەققىنى خىراجەت قىلىدىغان ئىشچىلار ۋاستىلىك ھالدا تاۋار بازىرىدىن ئالىدۇ . بىر قىسمىنى بولسا ، ئىستېمالنى ھەرگىز توختاتمايدىغان كاپىتالىستلار بىۋاستە تاۋار بازىرىدىن ئالىدۇ ، بۇ كاپىتالىستلار دەسلەپتە تاۋار شەكلىدىكى قىممەتدىشنى بازارغا سالمايدۇ . بۇ مەزگىلدە ئۇلار ئوبوروتقا سالغان پۇل تاۋار قىممىتىنى (ئۇنىڭدا مۇجەسسەملەنگەن قوشۇمچە قىممەتنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ) پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ . تەرەققىي تاپقان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا پاي شىركىتى قاتارلىقلار تۆمۈريول ياساش ، قانال قېزىش ، دوك قۇرۇلۇشى ، چوڭ شەھەر قۇرۇلۇشى ، بارژا ياساش ، چوڭ كۆلەملىك ئېتىزلىقلارغا سۇ چىقىرىش قۇرۇلۇشى قاتارلىق مۇددىتى ناھايىتى ئۇزۇن بولغان قۇرۇلۇش ئىشلىرىنى ئېلىپ بارغاندا ، بۇ ئامىل ئىنتايىن مۇھىم بولىدۇ .



3 . باشقا كاپىتالىستلار (تۇراقلىق كاپىتالنىڭ چىقىمىنى بىر چەتتە قالدۇرۇپ تۇرىمىز ) ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان پۇل ئۇلارنىڭ ئەمگەك كۈچى ۋە تۇراقسىز ئامىلنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئوبوروتقا سالغان پۇلدىن كۆپ بولغاندا ، ئالتۇن - كۈمۈش ئىشلەپچىقىرىدىغان كاپىتالىست (خام ئەشيا سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدىغان ئېسىل مېتاللارنى بىر چەتتە قالدۇرۇپ تۇرىمىز ) پەقەت پۇلنى ئوبوروتقا سېلىپ ، ئوبوروتتىن پەقەت تاۋار چىقىرىۋالىدۇ . ئۆزگەرمەس كاپىتال (خورىغان قىسمى بۇنىڭ سىرتىدا ) ، كۆپ قىسىم ئۆزگىرىشچان كاپىتال ۋە بارلىق قوشۇمچە قىممەت (كاپىتالىست ئۆز قولىغا جۇغلىغان خەزىنە بۇنىڭ سىرتىدا ) پۇل سۈپىتىدە ئوبوروتقا سېلىنىدۇ .

4 . بىر تەرەپتىن ، دەرۋەقە يەر يۈزى ، ئۆي - ئىمارەت قاتارلىق شۇ يىلى ئىشلەپچىقىرىلمىغان ھەر خىل نەرسىلەر بولۇشى كېرەك . ئۇنىڭدىن قالسا ، يەنە چارۋا - مال ، ياغاچ ماتېرىيالى ، ئۈزۈم ھارىقى قاتارلىق ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى بىر يىلدىن ئاشقان ھەر خىل مەھسۇلاتلار تاۋار سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنىدۇ . بۇنداق ئەھۋال ۋە باشقا ئەھۋاللار توغرىسىدا مۇھىمى تۆۋەندىكى نۇقتىنى ئۆزلەشتۈرۈش كېرەك : بىۋاستە ئوبوروتقا كېرەكلىك بولغان پۇل سوممىسىدىن باشقا ، ھەمىشە بەلگىلىك مىقداردىكى پۇل يوشۇرۇن ، فۇنكسىيە ئۆتىمەيدىغان ھالەتتە تۇرىدۇ ، تۇرتكە بولىدىغان مەلۇم ئەھۋالغا دۇچ كەلگەندە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . بۇ تۇردىكى مەھسۇلاتلارنىڭ قىممىتىمۇ بۇ ئۆي - ئىمارەتنىڭ قىممىتى بىرقانچە يىل ئىچىدە ئىجارە ھەققى شەكلىدە ئوبوروت قىلىنغانغا ئوخشاش قىسمەن - قىسمەندىن ئاستا - ئاستا ئوبوروت قىلىنىدۇ .

يەنە بىر تەرەپتىن ، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بارلىق ھەرىكىتى پۇل ئوبوروتىنى ۋاستە قىلىۋەرمەيدۇ . ئومۇمىي

ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئەمەلىي تولۇق سېتىۋېلىنغان هامان، ئومۇمىي ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئوبوروتتىن ئايرىلىدۇ. ئۇندىن قالسا، ئىشلەپچىقارغۇچى بارلىق مەھسۇلاتنى يەنە بىۋاسىتە ئىستېمال قىلىدۇ، شەخسىي ئىستېمال بولسىمۇ، ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى بولسىمۇ ئوخشاش. دېھقانچىلىق ئىشچىلىرىنىڭ ناتۇرال ئىش ھەققىمۇ بۇ تۈرگە كىرىدۇ.

دېمەك، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروتىغا ئىشلىتىلىدىغان پۇل مىقدارى جەمئىيەتتە ئەسلىدىن بار بولۇپ، بارا - بارا جۇغلانغان بولىدۇ. بۇ پۇل مىقدارى شۇ يىللىق قىممەت مەھسۇلاتى ئەمەس، لېكىن، خورىغان قۇيما پۇلنى تولۇقلايدىغان ئالتۇن بۇنىڭ سىرتىدا.

ساپ مېتال ئوبوروتى ئاساسىدا، پۇل گەرچە تۆلەش ۋاسىتىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىسىمۇ ھەم تارىختىن قارىغاندا ئەمەلىيەتتىمۇ شۇنداق فۇنكسىيە ئۆتىسىمۇ، گەرچە بۇ ئاساستا كرېدىت تۈزۈمى ھەم ئۇنىڭ مېخانىزمىنىڭ مەلۇم تەرەپلىرى تەرەققىي قىلغان بولسىمۇ، لېكىن، بىز بايان قىلغاندا پەقەت ئېسىل مېتال پۇلنىڭ ئوبوروتى، بۇ ئوبوروتتا يەنە پەقەت نەق پۇل سېتىش - سېتىۋېلىشتىن ئىبارەت بۇ ئاددىي شەكىل بولىدىغانلىقى پەرەز قىلىنىدۇ.

بۇنداق پەرەز پەقەت مېتودولوگ (ئۇسۇل) جەھەتتىكى مۇلاھىزىلەرگە ئاساسەن قىلىنىۋاتقىنى يوق، بۇ خىل مۇلاھىزىنىڭ مۇھىملىقى تۆۋەندىكى پاكىتلار ئارقىلىق ئىسپاتلىنىدۇ: تۇك ۋە ئۇنىڭ مۇرىتلىرى، شۇنىڭدەك ئۇلارنىڭ ئۆكتىچىلىرى بانكنوت ئوبوروتى توغرىسىدا مۇنازىرە جېڭى ئېلىپ بارغاندا ساپ مېتال ئوبوروتى توغرىسىدىكى پەرەزگە قايتىشقا يەنە مەجبۇر بولغان. ئۇلار ئىشتىن كېيىن شۇنداق قىلغان، لېكىن،



ناھايىتى يۈزەكى قىلغان، شۇنداق بولۇشى مۇقەررەر ئىدى، چۈنكى، شۇنداق قىلغاچقا، بۇ چىقىش نۇقتا ئۇلارنىڭ ئانالىزدا قوشۇمچە رول ئوينىدى.

لېكىن، بۇ خىل **تەبىئىي** شەكىلدە ئىپادىلەنگەن پۇل ئوبوروتى — بۇ يەردە ئۇ يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئىچكى ئامىلى — توغرىسىدىكى ئەڭ ئاددىي تەكشۈرۈش تۆۋەندىكىلەرنى كۆرسىتىدۇ:

(a) تەرەققىي قىلغان كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش، شۇنداقلا ياللانما ئەمگەك تۈزۈمى ھۆكۈمرانلىق ئورنىنى ئىگىلىگەن شارائىتتا، پۇل كاپىتالى روشەن ھالدا مۇھىم رول ئوينايدۇ، چۈنكى، ئۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئالدىن تۆلىنىدىغان شەكىلدۇر. ياللانما ئەمگەك تۈزۈمى قانچە تەرەققىي قىلغانسېرى، مەھسۇلاتلار مۇشۇنىڭغا يارىشا تاۋارغا ئايلىنىپ بارىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىرقانچە مۇھىم ئىستىسنادىن باشقا، مەھسۇلاتلارنىڭ ھەممىسى پۇلغا ئايلىنىدىغان مۇشۇنداق بىر مەھسۇلات ھەرىكىتى باسقۇچىدىن ئۆتىشى كېرەك. ئوبوروت قىلىنىۋاتقان پۇل مىقدارى تاۋارنى پۇلغا ئايلاندۇرۇشقا يېتىشى ھەمدە بۇ پۇل مىقدارىنىڭ كۆپ قىسمى ئىش ھەققى شەكلىدە سانائەت كاپىتالىستى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدە ئەمگەك كۈچىگە ھەق تۆلەش ئۈچۈن ئالدىن تۆلىگەن ۋە كۆپ قىسمى ئىشچىلار قولىدا ئوبوروت ۋاسىتىسى (سېتىۋېلىش ۋاسىتىسى) بولۇپ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان پۇل شەكلىدە يەتكۈزۈپ بېرىلىشى كېرەك. بۇ ھال ناتۇرال ئىگىلىك بىلەن پۈتۈنلەي ئەكسىچە بولىدۇ. ناتۇرال ئىگىلىك ھەرقانداق بىر بېقىندى دېھقانچىلىق تۈزۈمى (يانچىلىق تۈزۈمىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ) ئاساسىدا ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلەيدۇ، بەزى ئىپتىدائىي خوسۇسىيەتكە ئىگە كوممۇنا (مەيلى

بېقىندا دېھقانچىلىق تۈزۈمى ياكى قۇللۇق تۈزۈم مۇناسىۋىتى ياكى ئەمەسلىكىدىن قەتئىينەزەر ) ئاساسىدا تېخىمۇ ئۇستۇنلۇكنى ئىگىلەيدۇ .

قۇللۇق تۈزۈم شارائىتىدا ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىشقا ئىشلىتىلىدىغان پۇل كاپىتالى تۇراقلىق كاپىتالنىڭ پۇل شەكلى رولىنى ئوينايدۇ ، ئۇ قۇل ھاياتىنىڭ پائالىيەتچان مەزگىلىنىڭ ئاخىرلىشىشىغا ئەگىشىپ تولۇقلىنىپ بارىدۇ ، شۇڭا ، ئافىنالىق قۇلدارلارنىڭ ئۆز قۇللىرىنى سانائەتتە ئىشلىتىش ئارقىلىق بىۋاستە ئېرىشكەن پايدىسى ياكى قۇللىرىنى سانائەتتە باشقىلارنىڭ ئىشلىتىشى (كان ئېچىشقا ئوخشاش )گە ئارىيەتكە بېرىش ئارقىلىق ۋاستىلىك ئېرىشكەن پايدىسى پۇل كاپىتالىغا ئالدىن تۆلەنگەن ئۆسۈم (ئامورتىزاتسىيە خىراجىتى بىلەن ) دەپلا قارىلىدۇ . بۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا سانائەت كاپىتالىستىنىڭ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممىتى ۋە تۇراقلىق كاپىتالنىڭ خورىشىنى ئۆزىنىڭ تۇراقلىق كاپىتالنىڭ ئۆسۈمى ۋە تولۇقلىنىشى دەپ قارىغانلىقى بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشاش . تۇراقلىق كاپىتالى (ئۆي - ئىمارەت ، ماشىنا قاتارلىقلار )نى ئىجارىگە بېرىدىغان كاپىتالىستلارغا نىسبەتەن ئېيتقاندىمۇ شۇنداق بولىدۇ . نوقۇل ئۆي قۇللىرى مەيلى زۆرۈر ھاشار ئىشىنى قىلسۇن ياكى كاپىتالىستلارنىڭ سۆلىتىنى كۆرسىتىشكە سېلىنسۇن ، بۇ يەردە تەكشۈرۈلمەيدۇ ، ئۇلار ھازىرقى مالايلار سىنىپىغا توغرا كېلىدۇ . لېكىن قۇللۇق تۈزۈم پەقەت دېھقانچىلىق ، ياسىمىچىلىق ، ئاۋىئاتسىيە قاتنىشى قاتارلىق تەرەپلەردىكى ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنىڭ ھۆكۈمرانلىق شەكلى (گرېتسىيىدىكى تەرەققىي تاپقان ھەرقايسى دۆلەتلەر ۋە رىمغا ئوخشاش ) بولغاندا ، ئاندىن ناتۇرال ئىگىلىكىنىڭ ئاملى ساقلىنىدۇ . قۇل بازىرى ئەسلىدىنلا



ئۇرۇش ، دېڭىز قاراقچىلىقى قاتارلىقلارغا تايانغاندا ، ئاندىن ئەمگەك كۈچىدىن ئىبارەت بۇ تاۋارغا ئېرىشىپ تۇرىدۇ . لېكىن ، بۇ خىل قاراقچىلىق يەنە ئوبوروت جەريانىنى ۋاستە قىلمايدۇ ، بەلكى بىۋاستە جىسمانىيەت جەھەتتىن مەجبۇرلاش ئارقىلىق باشقىلارنىڭ ئەمگەك كۈچىنى ماددىي ھالدا ئىگىلەيدۇ . ئامېرىكىدىمۇ يالانما ئەمگەك تۈزۈمىنى يولغا قويغان شىمالدىكى شتاتلار ۋە قۇللۇق ئەمگەك تۈزۈمىنى يولغا قويغان جەنۇبتىكى ھەرقايسى شتاتلار ئوتتۇرىسىدىكى رايونلار جەنۇبتىكى ھەرقايسى شتاتلارغا قۇل تەييارلايدىغان رايونلارغا ئايلانغان . شۇڭا ، ئۇ يەردە قۇل بازىرىغا سېلىنغان قۇللار يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئامىلىغا ئايلانغاندىن كېيىن ، ۋاقىتنىڭ ئۆزىرىشى بىلەن ئېھتىياجنى قاندۇرالماي قالىدۇ ، شۇڭا ، بازارنى تولدۇرۇش ئۈچۈن يەنە ئافرىقىدىكى قۇل بازىرىنى ئىمكانىقەدەر ئۇزاق ۋاقىت داۋاملاشتۇرۇش كېرەك .

(b) كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا ، پۇل يىللىق مەھسۇلات ئالماشتۇرۇشىدا ئىستىخىيلىك ھالدا چىقىپ كېتىدۇ ۋە قايتىپ كېلىدۇ ؛ تۇراقلىق كاپىتال ئۆزىنىڭ پۈتۈن قىممەت مىقدارى بويىچە بىر قېتىمدىلا ئالدىن تۆلىنىدۇ ، ئۇلارنىڭ قىممىتى يىلدىن - يىلغا ئوبوروتتىن ئاستا - ئاستا چىقىرىۋېلىنىدۇ . شۇڭلاشقا ، ئۇلار ھەر يىللىق خەزىنە (بۇ خىل خەزىنە ماھىيەت جەھەتتە ئۇنىڭ بىلەن بىللە ئېلىپ بېرىلىدىغان ، ھەر يىلى يېڭى ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشنى ئاساس قىلغان خەزىنە بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشىمايدۇ ) ئارقىلىق ئاستا - ئاستا يەنە پۇل شەكلىدە ھاسىل بولىدۇ ؛ تاۋار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلى بەزىدە ئۇزۇن ، بەزىدە قىسقا بولىدىغان بولغاچقا ، پۇلنى ئالدىن تۆلەش ۋاقتىمۇ ئۇزۇن - قىسقا بولىدۇ ، شۇڭلاشقا ، تاۋار سېتىش

ئارقىلىق پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىشتىن بۇرۇن ئادەتتە ئاۋۋال پۇلنى قايتىدىن جۇغلاش كېرەك ؛ پەقەت ئىشلەپچىقىرىش ئورنىدىن بازارغىچە بولغان ئارىلىقنىڭ ئوخشىماسلىقى تۈپەيلىدىن ئالدىن تۆلەش ۋاقتىمۇ ئۇزۇن - قىسقا بولىدۇ ؛ ئوخشاشلا ، ھەرقايسى كارخانىلار ھەم ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىكى ھەرقايسى ئايرىم كاپىتالىستلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش زاپىسى ئەھۋالى ياكى نىسپىي مىقدارىغا ئاساسەن ، پۇلنىڭ قايتىپ كېلىش مىقدارى ۋە مەزگىلىمۇ ئوخشىمايدۇ ، شۇنداقلا ئۆزگەرمەس كاپىتال ئامىلىنى سېتىۋېلىش مەزگىلىمۇ ئوخشىمايدۇ ، ــــ بۇلارنىڭ ھەممىسى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يىلىدا يۈز بېرىدۇ ، يەنى ئىستىخىيىلىك ھەرىكەتتىكى بۇ بارلىق ئوخشاش بولمىغان ئامىللار تەجرىبە ئارقىلىق ئاندىن بايقىلىپ ، كىشىلەرنىڭ دىققىتىنى تارتىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن ھەم كرېدىت تۈزۈمىنىڭ ھەر خىل مېخانىكىلىق ياردەمچى ۋاسىتىلىرىنى قوللانغىلى ھەم ھازىرقى قەرز كاپىتالىدىن پىلانلىق پايدىلانغىلى بولىدۇ .

بۇنىڭغا يەنە باشقا شارائىت نورمال ئەھۋالدا ، ئەسلىدىكى كۆلەم بويىچە ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بارىدىغان كارخانا بىلەن بىر يىلنىڭ ئوخشىمىغان مەزگىلىدە مىقدارى ئوخشاش بولمىغان ئەمگەك كۈچىنى ئىشلىتىدىغان كارخانىلار (دېھقانچىلىق )نىڭ پەرقىمۇ كىرىدۇ .



## X III . دېستيۇت دې تراسىنىڭ تەكرار ئىشلەپچىقىرىش نەزەرىيىسى(56)

سىياسىي ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرگەن ۋاقىتتىكى ئىدىيۋى قالايمىقانچىلىقى ۋە كۆرەڭلىكىدىن مۇلاھىزىمۇ قىلماسلىقتەك ئالاھىدىلىكىنى ئۇلۇغ مەنتىقچى دېستيۇت . دې . تراسىنى مىسال قىلىش ئارقىلىق چۈشەندۈرىمىز (1 - كىتاب 147 - بەتتىكى ئىزاھات 30[101] گە قاراڭ ) . ھەتتا رىكاردومۇ ئۇنىڭغا ناھايىتى ئەستايىدىل مۇئامىلە قىلغان بولۇپ ، ئۇنى «ناھايىتى ئاتاقلىق يازغۇچى» دەپ ئاتىغان («سىياسىي ئىقتىساد ئاساسلىرى» 333 - بەت ) .

بۇ ئاتاقلىق يازغۇچى ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئوبوروتنىڭ ئومۇمىي جەريانى توغرىسىدا تۆۋەندىكىدەك چۈشەنچە بەرگەن :

«بەزىلەر ماڭا، بۇ سانائەت خوجايىنلىرى قانداق قىلىپ بۇنداق زور پايدا ئالالايدۇ؟ ئۇلار بۇنداق زور پايدىنى كىمدىن ئالىدۇ؟ دەپ سوئال قويۇشى مۇمكىن. مەن بۇنىڭغا ئۇلار ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلارنىڭ ھەممىسنى ئىشلەپچىقىرىش تەننەرخىدىن يۇقىرى باھادا سېتىش يولى بىلەن ئېرىشىدۇ دەپ جاۋاب بېرىمەن. بۇ سانائەت خوجايىنلىرى مەھسۇلاتلىرىنى تۆۋەندىكىدەك ساتىدۇ:

1. ئۆزلىرىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرىدىغان بارلىق ئىستېمال بۇيۇملىرىنى بىر - بىرىگە ساتىدۇ؛ ئۆز پايدىسىنىڭ بىر قىسمىنى شۇ ئىستېمال بۇيۇملىرى ئۈچۈن خىراجەت قىلىدۇ؛

2. ياللانما ئىشچىلارغا، جۈملىدىن ئۇلار ياللاپ ئىشلەتكەن ۋە بىكارچى كاپىتالىستلار ياللاپ ئىشلەتكەن ئىشچىلارغا ساتىدۇ؛ بۇ يول ئارقىلىق ئۇلار ئىشچىلارنىڭ ئاز مىقدارىدىكى

(56) II قوليازمىدىن ئېلىندى.

جـوغلانمىسىدىن باشقا، ياللانما ئىشچىلار تەرەپتىن ئىشچىلارنىڭ بارلىق ئىش ھەققىنى قايتۇرۇۋالىدۇ؛

3. بىكارچى كاپىتالىستلارغا سېتىپ بېرىدۇ؛ بىكارچى كاپىتالىستلار ئۆز كىرىمىنىڭ بىۋاستە ياللاپ ئىشلەتكەن ئىشچىلارغا تېخى تۆلىمىگەن ئاشۇ بىر قىسمىنى ئۇلارغا تۆلەيدۇ. ئۇلار ھەر يىلى ئاشۇ كاپىتالىستلارغا تۆلىگەن بارلىق ئىجارە ھەققى مۇشۇ يول ياكى باشقا يول ئارقىلىق يەنە ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ (دېستيۇت • دې • تراسى «ئىرادە ۋە ئۇنىڭ رولى توغرىسىدا» 1826 - يىل پارىژ نەشرى، 239 - بەت).

دېمەك ، كاپىتالىستلار بىرىنچىدىن ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ شەخسىي ئىستېمال ئۈچۈن ياكى كىرىم سۈپىتىدە ئىستېمال قىلىنىدىغان ئاشۇ قىسمىنى ئالماشتۇرغاندا ، بىر - بىرىنى ئالدايدىغان بولغاچقا بېيىپ كېتىدۇ . شۇڭا ، ئەگەر ئۇلارنىڭ ئاشۇ بىر قىسىم قوشۇمچە قىممىتى ياكى پايدىسى 400 فوند ستېرلىڭغا تەڭ بولسا ، ئۇ ھالدا بۇ 400 فوند ستېرلىڭدىن تەڭ بەھرىمەن بولىدىغان ھەربىر ئادەم ئۆزىگە تېگىشلىك قىسمىنى باشقىلارغا 25 % قىممەت ساتقانلىقى ئۈچۈن ، بۇ 400 فوند ستېرلىڭ 500 فوند ستېرلىڭغا ئايلىنىدۇ . لېكىن ، ئۇلار ھەممىسى شۇنداق قىلىدىغان بولغاچقا ، نەتىجىسى ئۆزئارا ئەمەلىي قىممەت بويىچە ساتقانغا ئوخشاش بولىدۇ . پەقەت ئۇلار 500 فوند ستېرلىڭ پۇل مىقدارى ئارقىلىق 400 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار قىممىتىنى ئوبوروت قىلىدۇ . بۇ خىل ئۇسۇلنى بېيىشنىڭ ئۇسۇلى دېگەندىن كۆرە ، نامراتلىششنىڭ ئۇسۇلى دېگەن تۈزۈك . چۈنكى ، ئۇلار ئومۇمىي مال - مۈلكىنىڭ كۆپ قىسمىنى غەيرىي ئىشلەپچىقىرىش ھالىتىدە ئۈنۈمسىز ئوبوروت ۋاستىسى شەكلىدە ساقلىشى كېرەك . پۈتۈن مەسىلىنى تۆۋەندىكىدەك يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ : كاپىتالىستلار سىنىپى گەرچە تاۋارنىڭ باھاسىنى نامدا پۈتۈنلەي ئۆستۈرسىمۇ ، لېكىن ئۆزلىرىنىڭ شەخسىي ئىستېمالى



ئۈچۈن يەنىلا پەقەت 400 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى تاۋارنى ئۆزئارا تەقسىم قىلىشىدۇ ، لېكىن ئۇلار 500 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى تاۋار ئوبوروتىغا كېرەكلىك پۇل مىقدارىنىڭ ياردىمى بىلەن 400 فوند ستېرلىڭ قىممىتىدىكى تاۋارنى ئوبوروتقا سېلىشنى خالايدۇ .

بىز بۇ يەردە پەرەز قىلغان «ئۇلارنىڭ بىر قىسىم پايدىسى» ئادەتتىكىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، پايدىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان تاۋار زاپىسى توغرىلىق ھەرگىز توختالمايمىز . لېكىن ، دېستيۇت بىزگە بۇ پايدىنىڭ نەدىن كەلگەنلىكىنى چۈشەندۈرمەكچى بولدى . پايدا ئوبوروتىغا كېرەكلىك بۇ پۇل مىقدارى ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدىغان مەسىلە . ئۇنىڭ قارىشىچە ،پايدىغا ۋەكىللىك قىلىدىغان بۇ تاۋار مىقدارىنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى كاپىتالىستلارنىڭ بۇ تاۋار مىقدارىنى ئۆزئارا سېتىشى (بۇ تولىمۇ قالتىس ، تولىمۇ چوڭقۇر قاراش )دىنلا ئەمەس ، يەنە بۇ تاۋار مىقدارىنى يۇقىرى باھادا بىر - بىرىگە سېتىشىدىن بولىدۇ . شۇنىڭ بىلەن ، ئەمدى بىز كاپىتالىستلارنىڭ بېيىشىدىكى بىر مەنبەنى بىلىۋالدۇق . بۇ مەنبە «تەپتىش ئەمەلدارى برايسىگ»[102] نىڭ مەخپىيىتى — چوڭ نامراتلىقنىڭ سەۋەبى چوڭ pauvreté[ نامراتلىق]تىن ئىبارەتتۇر .

2 . بۇ كاپىتالىستلار تاۋارلارنى يەنە

«ياللانما ئىشچىلارغا، جۈملىدىن ئۇلار ياللاپ ئىشلەتكەن ۋە بىكارچى كاپىتالىستلار ياللاپ ئىشلەتكەن ئىشچىلارغا سېتىپ بېرىدۇ؛ بۇ پۇل ئارقىلىق ئۇلار ئىشچىلارنىڭ ئاز مىقداردىكى جـوغلانمىسىدىن باشقا، ياللانما ئىشچىلار تەرەپتىن ئىشچىلارنىڭ بارلىق ئىش ھەققىنى قايتۇرۇۋالىدۇ».

دېستيۇت ئەپەندىنىڭ قارىشى بويىچە بولغاندا ، پۇل

كاپىتالى — كاپىتالىست ئىش ھەققىنى بۇ شەكىلدە ئىشچىلارغا ئالدىن تۆلەيدۇ — كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىپ ، ئۇلارنىڭ بېيىشىدىكى ئىككىنچى مەنبەگە ئايلىنىدۇ .

دېمەك ، كاپىتالىستلار سىنىپى ئەگەر 100 فوند ستېرلىڭنى ئىش ھەققى سۈپىتىدە ئىشچىلارغا تۆلىسە ، ئۇندىن كېيىن بۇ ئىشچىلار شۇ كاپىتالىستلار سىنىپىدىن ئوخشاش قىممەتتىكى 100 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار سېتىۋالسا ، شۇنىڭ بىلەن كاپىتالىست قىممىتى 100 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارنى ئۆزىنىڭ ئىشچىلىرىغا سېتىپ بەرگەندە ئۇلار ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئالدىن تۆلىگەن 100 فوند ستېرلىڭ پۇل سوممىسى ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . مۇشۇنداق قىلىپ كاپىتالىست **بېيىپ كېتىدۇ** . ئاددىي ساۋات نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا ، كاپىتالىست بۇ تەرتىپ ئارقىلىق بۇنىڭدىن ئىلگىرىلا ئىگە بولغان 100 فوند ستېرلىڭغا قايتا ئىگە بولىدۇ . بۇ تەرتىپ باشلانغاندا ئۇلاردا 100 فوند ستېرلىڭ پۇل بولغان بولسا ، شۇنىڭغا ئەمگەك كۈچى سېتىۋالىدۇ . ئۇلار سېتىۋالغان ئەمگەك بۇ 100 فوند ستېرلىڭ ئۈچۈن بىز ھازىرغىچە بىلگەن قىممىتى 100 فوند ستېرلىڭ تاۋار ئىشلەپچىقىرىپ بېرىدۇ ، كاپىتالىست بۇ 100 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارنى ئىشچىلارغا سېتىپ بېرىش ئارقىلىق ، 100 فوند ستېرلىڭ پۇلنى قايتۇرۇۋالىدۇ . دېمەك ، كاپىتالىست يەنە 100 فوند ستېرلىڭ پۇلغا ئىگە بولىدۇ . ئىشچىلار بولسا ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان 100 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارغا ئىگە بولىدۇ . كاپىتالىستنىڭ بۇنىڭدىن قانداق بېيىغانلىقىنى بۇ يەردە بىلگىلى بولمايدۇ . ئەگەر بۇ 100 فوند ستېرلىڭ ئۇلارغا قايتىپ كەلمىسە ، ئالدى بىلەن ئۇلار ئىشچىلارنىڭ ئەمگىكى ئۈچۈن ئۇلارغا 100 فوند ستېرلىڭ پۇلنى ئىشچىلارغا تۆلىشى كېرەك ، ئۇندىن قالسا ، بۇ ئەمگەكنىڭ مەھسۇلى ، يەنى قىممىتى 100 فوند ستېرلىڭلىق ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى ئىشچىلارغا بىكارغىلا بېرىشى كېرەك . دېمەك ، بۇ پۇللارنىڭ قايتىپ كېلىشى ھەرگىزمۇ كاپىتالىستلارنىڭ بۇ خىل سودا تۈپەيلىدىن تېخىمۇ بېيىپ كېتىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرمەيدۇ ، پەقەتلا ئۇلارنىڭ بۇ سەۋەبتىن تېخىمۇ نامراتلىشىپ كېتىدىغانلىقىنى چۈشەندۈرىدۇ .



ئەلۋەتتە ، كاپىتالىستلارنىڭ بۇ 100 فوند ستېرلىڭ پۇلغا قانداق ئىگە بولىدىغانلىقى ، ئىشچىلار نېمىشقا ئۆزى پۇل چىقىرىپ تاۋار ئىشلەپچىقارماي ، ئەمگەك كۈچىنى ئىشلىتىشكە مەجبۇر بولۇش ئارقىلىق ئاندىن بۇ 100 فوند ستېرلىڭغا ئېرىشىدىغانلىقى باشقا بىر مەسىلە . دېستيۇتنىڭ ئىبارەت بۇ تالانتلىق مۇتەپەككۇرغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، بۇ مەسىلە تولىمۇ چۈشىنىشلىك .

بۇنداق جاۋابتىن دېستيۇت ئۆزىمۇ تولۇق قانائەت ھاسىل قىلمايدۇ . ئۇ بىزگە بىر ئادەمنىڭ ئاۋۋال 100 فوند ستېرلىڭ پۇل سوممىسى چىقىم قىلىپ ، ئاندىن كېيىن يەنە بۇ 100 فوند ستېرلىڭ پۇل سوممىسىنى قايتۇرۇۋالغانلىقى تۈپەيلىدىن باي بولىدىغانلىقى ، يەنى بىر ئادەمنىڭ مۇشۇ 100 فوند ستېرلىڭ پۇلنىڭ قايتىپ كېلىشى بىلەن باي بولىدىغانلىقىنى ئېيتقىنى يوق . بۇ قايتىپ كېلىش پەقەت بۇ 100 فوند ستېرلىڭ پۇلنىڭ نېمە ئۈچۈن يوقاپ كەتمىگەنلىكىنىلا چۈشەندۈرىدۇ . ئۇ بىزگە كاپىتالىستلار

«ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلاتلىرىنىڭ ھەممىسىنى سېتىۋېلىش باھاسىدىنمۇ يۇقىرى باھادا ساتىدىغانلىقى ئۈچۈن» باي بولىدىغانلىقىنى ئېيتىپ بەردى.

دېمەك ، كاپىتالىستلار ئىشچىلار بىلەن بولغان سودىدىنمۇ

مەھسۇلاتلىرىنى ئىشچىلارغا چوقۇم يۇقىرى باھادا سېتىپ بېرىدىغانلىقى ئۈچۈن باي بولىدۇ. بەللى!

«ئۇلار ئىش ھەققى تۆلەيدۇ ... لېكىن بۇلارنىڭ ھەممىسى بۇ كىشىلەرنىڭ چىقىم قىلىشى بىلەن كاپىتالىستلارغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇ كىشىلەرنىڭ [مەھسۇلات سېتىۋېلىشى ئۈچۈن] ئۇلارغا تۆلىگىنى ئۇلار [كاپىتالىستلار]نىڭ بۇ مەھسۇلاتلارنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئىش ھەققىگە چىقىم قىلغىنىدىن كۆپ بولىدۇ» (240 - بەت).

شۇنداق قىلىپ، كاپىتالىستلار ئىشچىلارغا 100 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى تۆلەيدۇ، ئۇنىدىن كېيىن ئۇلار ئىشچىلارنىڭ ئۆز مەھسۇلاتىنى 120 فوند ستېرلىڭلىق باھا بىلەن ئىشچىلارنىڭ ئۆزىگە سېتىپ بېرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا 100 فوند ستېرلىڭلا قايتىپ كېلىپ قالماي، يەنە ئۇلار تاپقان 20 فوند ستېرلىڭمۇ قالىدىكەن - دە؟ بۇنداق بولۇشى مۇمكىن ئەمەس. ئىشچىلار پەقەت ئىش ھەققى شەكلىدە ئېرىشكەن پۇلنىلا تۆلەيدۇ. ئەگەر ئۇلار كاپىتالىستلاردىن 100 فوند ستېرلىڭغا ئېرىشكەن بولسىدى، ئۇ ھالدا 120 فوند ستېرلىڭغا ئەمەس، بەلكى پەقەت 100 فوند ستېرلىڭغىلا تاۋار سېتىۋالغان بولاتتى. مانا بۇ ئەھۋالنىڭ ئۇنداق ئەمەسلىكىنى چۈشەندۈرىدۇ. لېكىن، يەنە بىر يول بار. ئىشچىلار 100 فوند ستېرلىڭغا كاپىتالىستلاردىن تاۋار سېتىۋالىدۇ، لېكىن ئەمەلىيەتتە قىممىتى پەقەت 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارغا ئېرىشىدۇ. دېمەك، ئۇلار تۈيمايلا 20 فوند ستېرلىڭ زىيان تارتىدۇ. كاپىتالىستلارمۇ تۈيمايلا 20 فوند ستېرلىڭ بايلىققا ئىگە بولۇۋالىدۇ، چۈنكى، ئەمەلىيەتتە ئۇلار ئەمگەك كۈچىگە ئۇنىڭ قىممىتىدىن % 20 تۆۋەن ھەق تۆلەيدۇ ياكى ئايلانما يول



بىلەن نامىدىكى ئىش ھەققىدىن % 20 تۇتۇپ قالىدۇ.

ئەگەر كاپىتالىستلار سىنىپى دەسلەپتە ئىشچىلارغا پەقەت 80 فوند ستېرلىڭ ئىش ھەققى تۆلەپ، ئۇنىدىن كېيىن بۇ 80 فوند ستېرلىڭ پۇلنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن، ئەمەلىيەتتە ئۇلارنى قىممىتى 80 فوند ستېرلىڭ بولغان تاۋار بىلەن تەمىنلىسىمۇ بۇ مەقسەتكە يېتىدۇ. پۈتكۈل كاپىتالىستلار سىنىپىغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇ نورمال يولدەك كۆرۈنىدۇ، چۈنكى، دېستيۇت ئەپەندى ئۆزىمۇ ئىشچىلار سىنىپى «يېتەرلىك ئىش ھەققى»گە ئېرىشىشى كېرەك (219 - بەت)، چۈنكى، بۇ ئىش ھەققى ھېچ بولمىغاندا ئۇلارنىڭ ياشىشى ۋە ئەمگەك ئىقتىدارىنى ساقلاپ قېلىشىغا، «ئەڭ تېجەشلىك تۇرمۇشنى قامداش» (180 - بەت) قا يېتىشى كېرەك دېگەن، ئەگەر ئىشچىلار يېتەرلىك ئىش ھەققىگە ئېرىشەلمىسە، دېستيۇتنىڭ سۆزى بويىچە ئېيتقاندا، بۇ «سانائەتنىڭ ئۆلۈمى» (208 - بەت) بولىدۇ. شۇڭا، بۇ ھال كاپىتالىستلارنىڭ بېيىش ۋاستىسى بولمىسا كېرەك. لېكىن، كاپىتالىستلار سىنىپى ئىشچىلار سىنىپىغا تۆلەيدىغان ئىش ھەققى قانچىلىك بولسۇن، ھامان مەلۇم قىممەتكە ئىگە بولىدۇ. مەسىلەن 80 فوند ستېرلىڭ، ئەگەر كاپىتالىستلار سىنىپى ئىشچىلارغا 80 فوند ستېرلىڭ تۆلىسە، بۇ 80 فوند ستېرلىڭنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشچىلارنى 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار بىلەن تەمىنلەيدۇ. شۇڭا، بۇ 80 فوند ستېرلىڭنىڭ قايتىپ كېلىشى كاپىتالىستلارنى بېيىتمايدۇ. ئەگەر كاپىتالىستلار ئىشچىلار سىنىپىغا 100 فوند ستېرلىڭ تۆلىسە، لېكىن بۇ 100 فوند ستېرلىڭنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشچىلارغا قىممىتى 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار ساتسا، ئۇ ھالدا ئۇلارنىڭ ئىشچىلارغا تۆلىگەن پۇلى ئىشچىلارنىڭ نورمال ئىش ھەققىدىن % 25 كۆپ بولىدۇ. لېكىن، بۇ پۇللارنى

ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشچىلارنى تەمىنلىگەن تاۋاردىن 25% ئاز بولىدۇ.

باشقىچە ئېيتقاندا، كاپىتالىستلار سىنىپى بۇ ئارقىلىق ئېرىشىدىغان پايدا فوندى خۇددى نورمال ئىش ھەققىنى تۇتۇپ قېلىش، ئەمگەك كۈچىگە تۆلەيدىغان ھەق ئۇنىڭ قىممىتىدىن تۆۋەن بولۇش، يەنى ئەمگەك كۈچىگە تۆلەيدىغان ھەق ئەمگەك كۈچىنىڭ ياللانما ئىشچىلار بولۇش سۈپىتى بىلەن نورمال تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشىغا كېرەكلىك تۇرمۇش ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتىدىن تۆۋەن بولۇشى تۈپەيلىدىن شەكىللەنگەندەك كۆرۈنىدۇ. دېمەك، پەقەت نورمال ئىش ھەققى تۆلەنسە (دېھقانچىلىق قارىشىچىمۇ شۇنداق بولۇشى كېرەك)، ئۇ ھالدا سانائەت كاپىتالىستلىرى ئۈچۈنمۇ، بىكارچى كاپىتالىستلار ئۈچۈنمۇ ھېچقانداق پايدا فوندى مەۋجۇت بولمايدۇ.

شۇنداق قىلىپ، دېستيۇت ئەپەندى كاپىتالىستلار سىنىپىنىڭ قانداق بېيىشىدىكى پۈتۈن سىرنى ئىش ھەققىنى تۇتۇپ قېلىش ئىكەنلىكىگە يىغىنچاقلىغان. بۇنداق ئەھۋالدا، ئۇ بىرىنچى ۋە ئۈچىنچى تۈردە ئېيتقان قوشۇمچە قىممەتنىڭ باشقا فوندىمۇ مەۋجۇت بولمايدۇ.

دېمەك، ئەگەر ھەرقانداق بىر دۆلەت ئىشچىلارنىڭ ئىش ھەققى پۇلىنى بىر سىنىپنىڭ ھايات كەچۈرۈشى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنىڭ قىممىتى دەرىجىسىگىچە كەلتۈرگەندىمۇ، كاپىتالىستلارنىڭ ئىستېمال فوندى ۋە جۇغلانما فوندى مەۋجۇت بولمايدۇ، شۇنداقلا ئۇلارنىڭ تۇرمۇش فوندىمۇ، كاپىتالىستلار سىنىپىمۇ مەۋجۇت بولمايدۇ، لېكىن، دېستيۇتنىڭ قارىشىچە، ئۇزاق مەدەنىيەتكە ئىگە ھەم باي، تەرەققىي قىلغان دۆلەتلەردە ئەھۋال دەل شۇنداق بولىدۇ، چۈنكى بۇ يەردە،



«بىزنىڭ قەدىمىي جەمئىيىتىمىزدە ئىش ھەققىگە تۆلىنىدىغان فوند ... ئۆزگەرمەيدىغان مىقداردۇر» (202 - بەت).

ئىش ھەققى كېمەيتىلگەن ئەھۋالدىمۇ، كاپىتالىستلارنىڭ بېيىشى ئۇلارنىڭ ئىشچىلارغا ئاۋۋال 100 فوند ستېرلىڭ پۇل تۆلەپ، ئۇندىن كېيىن بۇ 100 فوند ستېرلىڭنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشچىلارنى 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار بىلەن تەمىنلىشى تۈپەيلىدىن ئەمەس، — ئەمەلىيەتتە بۇ 25% پۇل سوممىسىنى كۆپ ئىشلىتىشنى، يەنى 100 فوند ستېرلىڭنى ئىشلىتىپ 80 فوند ستېرلىڭنى ئوبوروت قىلىشتىن ئىبارەت، — بەلكى كاپىتالىستلارنىڭ ئىشچىلارنىڭ مەھسۇلاتىدىن قوشۇمچە قىممەت، يەنى قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاشۇ قىسىم مەھسۇلاتنى تارتىۋالغاندىن باشقا، يەنە ئىشچىلار ئىش ھەققى شەكلىدە ئېرىشىشكە تېگىشلىك ئاشۇ قىسىم مەھسۇلاتنىڭ 25% نى تارتىۋېلىشىدىن بولىدۇ. دېستيۇت پەرەز قىلغان بۇنداق بىمەنە ئۇسۇل بويىچە بولغاندا كاپىتالىستلار سىنىپى ھېچقانداق پايدىغا ئېرىشەلمەيدۇ. ئۇلار 100 فوند ستېرلىڭنى ئىش ھەققى شەكلىدە تۆلەپ، ئۇندىن كېيىن بۇ 100 فوند ستېرلىڭنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن ئىشچىلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ مەھسۇلاتىدىن ئۇلارغا 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار قىممىتىنى قايتۇرۇپ بېرىدۇ. لېكىن كېيىنكى سودىدا كاپىتالىستلار سىنىپى شۇ تەرتىپ بويىچە يەنە 100 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلىشى كېرەك. دېمەك، كاپىتالىستلار پەقەت پايدىسىز ئويۇن ئوينايدۇ. يەنى 80 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلەپ، بۇ 80 فوند ستېرلىڭنى ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن، 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار بىلەن تەمىنلىمەستىن، بەلكى 100 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلەپ، بۇ 100 فوند ستېرلىڭنى ئالدىن تۆلەش

ئۈچۈن 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋار بىلەن تەمىنلەيدۇ . بۇ ئۇلارنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنى ئوبوروت قىلىش ئۈچۈن ئۇزلۇكسىز ، پايدىسىز ھالدا 25% پۇل كاپىتالىنى كۆپ ئالدىن تۆلەيدۇ دېگەنلىك بولىدۇ . بۇ بېيىشنىڭ ئالاھىدە ، ئۆزگىچە بىر خىل ئۇسۇلىدۇر .

## 3 . ئاخىرىدا كاپىتالىستلار مەھسۇلاتىنى

«بىكارچى كاپىتالىستلارغا سېتىپ بېرىدۇ؛ بىكارچى كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ كىرىمىدىكى بىۋاستە ياللاپ ئىشلەتكەن ئىشچىلارغا تېخى تۆلىمىگەن بىر قىسمىنى ئۇلارغا تۆلەيدۇ. ئۇلار ھەر يىلى ئاشۇ كاپىتالىستلار «بىكارچىلار»غا تۆلىگەن بارلىق ئىجارە ھەققى مۇشۇ يول ياكى باشقا يول ئارقىلىق يەنە ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ».

## ئىلگىرى بىز سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ

«ئۆزلىرىنىڭ بىر قىسىم پايدىسىنى ئۆز ئېھتىياجىنى قاندۇرۇشقا ئىشلىتىلىدىغان بارلىق ئىستېمال بۇيۇملىرىغا تۆلەيدۇ»غانلىقىنى كۆرگەنىدۇق.

شۇنداق قىلىپ ، ئۇلارنىڭ پايدىسىنى 200 فوند ستېرلىڭغا تەڭ دەپ پەرەز قىلىمىز ، مەسىلەن ، ئۇلار 100 فوند ستېرلىڭنى ئۆزلىرىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا ئىشلەتكەن بولىدۇ . لېكىن قالغان يېرىمى 100 فوند ستېرلىڭ ئۇلارغا ئەمەس ، بەلكى بىكارچى كاپىتالىستلارنى ، يەنى يەر ئىجارىسى ئالغۇچىلارغا ۋە قەرز تارقىتىپ ئۆسۈم ئالىدىغان كاپىتالىستلارغا تەۋە بولىدۇ . دېمەك ئۇلار 100 فوند ستېرلىڭ پۇلنى بۇ شېرىكلەرگە تۆلىشى كېرەك . ئەمدى بىز بۇ شېرىكلەرنى بۇ بىر تۈركۈم پۇلدىن 100 فوند ستېرلىڭنى ئۆزلىرىنىڭ شەخسىي ئىستېمالىغا ئىشلىتىدۇ ، 20 فوند ستېرلىڭغا چاكار سېتىۋالىدۇ دەپ پەرەز قىلىمىز . ئۇلار



بۇ 80 فوند ستېرلىڭغا سانائەت كاپىتالىستلىرىدىن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ . دېمەك ، سانائەت كاپىتالىستلىرى قىممىتى 80 فوند ستېرلىڭلىق مەھسۇلاتىنى قولىدىن چىقارغاندا ، بۇ 80 فوند ستېرلىڭ پۇل ياكى ئۇلارنىڭ يەر ئىجارىسى ، ئۆسۈم قاتارلىق ناملار بىلەن بىكارچى كاپىتالىستلارغا تۆلىگەن 100 فوند ستېرلىڭنىڭ $\frac{4}{5}$ قىسمى ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ

ئۇنىڭدىن قالسا ، چاكارلار سىنىپى يەنى بىكارچى كاپىتالىستلار بىۋاستە ياللىغان ياللانما ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ خوجايىنلىرىدىن 20 فوند ستېرلىڭ پۇلغا ئېرىشىدۇ . ئۇلارمۇ بۇ پۇلغا سانائەت كاپىتالىستلىرىدىن 20 فوند ستېرلىڭلىق ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ . دېمەك ، سانائەت كاپىتالىستلىرى قىممىتى 20 فوند ستېرلىڭلىق مەھسۇلاتىنى قولىدىن چىقارغاندا ، 20 فوند ستېرلىڭ پۇل ئۇلارنىڭ يەر ئىجارىسى ، ئۆسۈم قاتارلىقلار سۈپىتىدە بىكارچى كاپىتالىستلارغا تۆلىگەن 100 فوند ستېرلىڭ پۇلنىڭ ئاخىرقى $\frac{1}{5}$ قىسمى بولۇپ ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ .

سودا ئاخىرلاشقاندا ، سانائەت كاپىتالىستلىرى يەر ئىجارىسى ، ئۆسۈم قاتارلىقلارنى تۆلەش ئۈچۈن بىكارچى كاپىتالىستلارغا ئۆتۈنۈپ بەرگەن 100 فوند ستېرلىڭ پۇل ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ ؛ لېكىن ئۇلارنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنىڭ يېرىمى = 100 فوند ستېرلىڭ ئۇلارنىڭ قولىدىن بىكارچى كاپىتالىستلارنىڭ ئىستېمال فوندىغا ئۆتۈپ كېتىدۇ .

دېمەك ، بىز بۇ يەردە مۇھاكىمە قىلىنۋاتقان مەسىلە ئۈچۈن بىكارچى كاپىتالىستلار بىلەن ئۇلار بىۋاستە ياللاپ ئىشلەتكەن ياللانما ئىشچىلار ئوتتۇرىسىدا بۇ 100 فوند ستېرلىڭنى قانداق تەقسىم قىلىشنى سۈرەپ كىرىشنىڭ ئارتۇقچە ئىش ئىكەنلىكى

روشەندۇر. ئىش ناھايىتى ئاددىي: ئۇلارنىڭ يەر ئىجارىسى ۋە ئۆسۈمى، قىسقىسى قوشۇمچە قىممىتى = 20 فوند ستېرلىڭدىكى ئۇلارغا تەۋە بارلىق قىسمى سانائەت كاپىتالىستلىرى تەرىپىدىن 100 فوند ستېرلىڭ شەكلىدە ئۇلارغا تۆلىنىدۇ. ئۇلار بۇ 100 فوند ستېرلىڭغا سانائەت كاپىتالىستلىرىدىن بىۋاسىتە ياكى ۋاستىلىك ھالدا ئىستېمال ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. دېمەك، ئۇلار 100 فوند ستېرلىڭنى سانائەت كاپىتالىستلىرىغا قايتۇرۇپ بېرىدۇ ھەمدە سانائەت كاپىتالىستلىرىدىن 100 فوند ستېرلىڭلىق ئىستېمال ۋاستىلىرى ئالىدۇ.

شۇنداق قىلىپ، سانائەت كاپىتالىستلىرى بىكارچى كاپىتالىستلارغا تۆلىگەن 100 فوند ستېرلىڭ پۇل يەنە ئۇلارغا قايتىپ كېلىدۇ. پۇلنىڭ بۇنداق قايتىپ كېلىشى راستىنلا دېستيۇت پەرەز قىلغاندەك سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ بېيىش ۋاستىسى بولامدۇ؟ سودا باشلىنىشتىن بۇرۇن ئۇلاردا 200 فوند ستېرلىڭلىق قىممەت سوممىسى بولۇپ، بۇنىڭدىكى 100 فوند ستېرلىڭ پۇل شەكلىدە، 100 فوند ستېرلىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە ئىدى. سودا ئاخىرلاشقاندا ئۇلاردا پەقەت ئەسلىي قىممەت سوممىسىنىڭ يېرىمىلا قالدى. ئۇلار يەنە 100 فوند ستېرلىڭ پۇلغا ئىگە بولدى، لېكىن 100 فوند ستېرلىڭلىق ئىستېمال ۋاستىلىرىدىن مەھرۇم قالدى، بۇ ئىستېمال ۋاستىلىرى بىكارچى كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا ئۆتۈپ كەتتى. شۇڭا ئۇلارنىڭ بايلىقى 100 فوند ستېرلىڭ كۆپەيمەي، بەلكى 100 فوند ستېرلىڭ كېمەيدى. ئەگەر ئۇلار ئايلانما يول بىلەن ئاۋۋال 100 فوند ستېرلىڭ پۇل تۆلەپ، ئۇنىڭدىن كېيىن 100 فوند ستېرلىڭلىق ئىستېمال بۇيۇملىرى ئارقىلىق ئالماشتۇرۇش ئېلىپ بېرىپ، ئاندىن بۇ 100 فوند ستېرلىڭنى قايتۇرۇپ كېلىشنىڭ



ئورنىغا يەر ئىجارىسى، ئۆسۈم قاتارلىقلارنى بىۋاسىتە ئۆز مەھسۇلاتىنىڭ ناتۇرال شەكلىدە تۆلىسە، ئۇ ھالدا ئۇلار 100 فوند ستېرلىڭ پۇلنى ئوبوروتقا سالمىغان بولغاچقا، 100 فوند ستېرلىڭ پۇل ئوبوروتتىن ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كەلمىگەن بولاتتى. ئەگەر ماددىي بۇيۇم بىلەن تۆلىسە، ئىش شۇنچىلىك ئاسانلىشىپ كېتىدۇكى، ئۇلار قىممىتى 200 فوند ستېرلىڭ بولغان قوشۇمچە مەھسۇلاتتىن يېرىمىنى تۇتۇپ قېلىپ، قالغان يېرىمىنى ھەقسىزلا بىكارچى كاپىتالىستلارغا بېرىدۇ، ھەتتا دېستيۇتمۇ بۇنى بېيىشنىڭ ۋاستىسى دېيىشنى خالىمايدۇ.

سانائەت كاپىتالىستلىرى بىكارچى كاپىتالىستلاردىن يەر ۋە كاپىتال ئىجارىگە ئېلىپ ئىشلىتىدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن بىر قىسىم قوشۇمچە قىممىتىنى يەر ئىجارىسى، ئۆسۈم قاتارلىق شەكىللەر بىلەن ئۇلارغا تۆلەيدۇ. بۇنداق ئىجارىگە ئالغان يەر ۋە كاپىتال تەبىئىي ھالدا سانائەت كاپىتالىستلىرىغا پايدا كەلتۈرىدۇ. چۈنكى بۇ ئادەتتىكى مەھسۇلاتلارنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ شەرتلىرىدىن بىرى، شۇنداقلا قوشۇمچە مەھسۇلاتنى ھاسىل قىلىدىغان ياكى قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك قىلىدىغان ئاشۇ قىسىم مەھسۇلاتنى ئىشلەپچىقىرىش شەرتلىرىنىڭ بىرىدۇر. بۇ خىل پايدا ئىجارىگە ئېلىنغان يەر ۋە كاپىتالنى ئىشلىتىش ئۈچۈن تۆلەنگەن باھا سەۋەبىدىن ئەمەس، بەلكى ئىشلىتىش سەۋەبىدىن بارلىققا كېلىدۇ. ئەكسىچە، بۇ خىل باھا پايدىدىن تۇتۇپ قېلىنىدۇ. ئۇنداق بولمايدىكەن، سانائەت كاپىتالىستلىرى قوشۇمچە قىممەتنىڭ قالغان يېرىمىنى ئۆزى ئۈچۈن تۇتۇپ قېلىپ باشقىلارغا بەرمىسە بېيىشنىڭ ئورنىغا نامراتلىشىپ كېتىدۇ، دەپ ئېيتىشقا توغرا كېلىدۇ. لېكىن پۇلنىڭ يەنە قايتىپ كېلىشىگە ئوخشاش ئوبوروت ئەھۋاللىرىنى ۋاستە قىلغان بۇ خىل مەھسۇلات ئالماشتۇرۇش

بىلەن ئارىلاشتۇرۇۋەتكەندە مۇشۇنداق قالايمىقانچىلىق كېلىپ چىقىدۇ.

لېكىن، دېستيۇت مۇغەمبەرلىك بىلەن شۇنداق كۆرسىتىدۇ:

«بۇ بىكارچىلارنىڭ كىرىمى نەدىن كېلىدۇ؟ ئىجارە ھەققىدىن كېلىدىغۇ؟ ئىجارە ھەققى بىكارچىلارنىڭ كاپىتالنىڭ رولىنى جارى قىلدۇرىدىغان ئاشۇ كىشىلەردىن، يەنى بىكارچىلارنىڭ فوندىنى ئىشلىتىپ، ئۆز خىراجىتىدىنمۇ كۆپلەپ ئاشۇرۇپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان ئەمگەكچىلەرنى ياللاپ ئىشلىتىدىغان كىشىلەردىن كېلىدۇ، قىسقىسى، ئىجارە ھەققىنى كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ كىرىمىدىن بىكارچىلارغا تۆلەيدۇ. شۇڭا، بارلىق بايلىقنىڭ مەنبەسىنى ھەمىشە مۇشۇنداق كىشىلەردىن سۈرۈشتۈرۈپ تېپىشقا توغرا كېلىدۇ. ئەمەلىيەتتە دەل شۇلار بىكارچىلار ياللاپ ئىشلەتكەن ياللانما ئىشچىلارنى باقىدۇ.» (246 - بەت)

شۇڭا، ئىجارە ھەققى قاتارلىقلارنى تۆلەش ئەمدى سانائەتچىلەرنىڭ پايدىسىنى كېمەيتىش بولۇپ قالدى. ئىلگىرى بۇ سانائەتچىلەرنىڭ بېيىش ۋاستىسى ئىدى.

لېكىن بىزنىڭ دېستيۇت ھەر ھالدا يەنە تەسەللىگە ئېرىشتى. بۇ باتۇر سانائەتچىلەر ئۆزئارا بىر - بىرىگە ياكى ئىشچىلارغا قانداق مۇئامىلە قىلغان بولسا، ئاشۇ بىكارچى كاپىتالىستلارغىمۇ شۇنداق مۇئامىلە قىلىدۇ. ئۇلار بىكارچى كاپىتالىستلارغا ھەممىلا تاۋارنى % 20 قىممەت سېتىپ بېرىدۇ. بۇ يەردە ئىككى خىل ئىمكانىيەت بار. بىكارچىلارنىڭ ھەر يىلى سانائەتچىلەردىن ئېلىپ تۇرىدىغان 100 فوند ستېرلىڭدىن باشقا يەنە پۇل مەبلىغى يا بولىدۇ يا بولمايدۇ. بىرىنچى خىل ئەھۋالدا سانائەتچىلەر قىممىتى 100 فوند ستېرلىڭ بولغان تاۋارنى 120 فوند ستېرلىڭلىق باھا بىلەن ئۇلارغا سېتىپ بېرىدۇ. شۇڭا، تاۋار ساتقاندا ئۇلار بىكارچىلارغا تۆلىگەن 100 فوند ستېرلىڭلا ئەمەس، يەنە ئۇلارغا نىسبەتەن



ئېيتقاندا ئەمەلىيەتتە يېڭى قىممەتتىكى 20 فوند ستېرلىڭمۇ ئۇلارغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا يەنە قانداق ھېسابلىنىدۇ؟ ئۇلار 100 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارنى بىكارغىلا بېرىۋېتىدۇ. چۈنكى، تاۋارنىڭ بىر قىسىم بەدىلى سۈپىتىدە ئۇلارغا تۆلىگەن 100 فوند ستېرلىڭ ئەسلىدىلا ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ پۇلى، شۇڭا ئۇلارنىڭ ئۆز تاۋارلىرىغا ئۆزىنىڭ پۇلى ئارقىلىق ھەق تۆلىنىدۇ. بۇنىڭ بىلەن 100 فوند ستېرلىڭ زىيان بولىدۇ. لېكىن باھا قىممەتتىن يۇقىرى بولغاچقا، ئۇلار يەنە 20 فوند ستېرلىڭغا ئوشۇقچە ئېرىشىدۇ. بۇ 20 فوند ستېرلىڭ تاپاۋەت بولىدۇ. 100 فوند ستېرلىڭ زىياندىن بۇ 20 فوند ستېرلىڭلىق تاپاۋەتنى چىقىرىۋەتكەندە يەنىلا 80 فوند ستېرلىڭ زىيان قالىدۇ، شۇڭا ھەرگىزمۇ پايدا ئەمەس، ھەمىشە زىيان كۆرۈلىدۇ. بىكارچىلارنىڭ ئالدامچىلىقى سانائەتچىلەرنىڭ زىيىنىنى ئازايتىدۇ. لېكىن بۇنىڭلىق بىلەن ئۇلارنىڭ بايلىقىغا يەتكەن زىيان ئۇلارنىڭ بېيىش ۋاستىسىگە ئۆزگىرىپ قالمايدۇ. لېكىن بۇنداق ئۇسۇلنى ئۇزاق مەزگىل قوللىنىشقىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى بىكارچىلار ھەر يىلى پەقەت 100 فوند ستېرلىڭ كىرىم قىلغاندا، ھەر يىلى 120 فوند ستېرلىڭ پۇل چىقىم قىلمايدۇ.

يەنە بىر خىل ئۇسۇل: سانائەتچىلەر قىممىتى 80 فوند ستېرلىڭلىق تاۋارنى سېتىش بەدىلىگە بىكارچىلارغا تۆلىگەن 100 فوند ستېرلىڭنى قايتۇرۇۋالىدۇ. بۇ خىل ئەھۋالدا ئۇلار ئىلگىرىكىگە ئوخشاشلا 80 فوند ستېرلىڭنى يەر ئىجارىسى، ئۆسۈم قاتارلىقلار شەكلىدە بىكارغىلا بېرىۋېتىدۇ. ئۇلار بۇ خىل ئالدامچىلىق ۋاستىلىرىنى قوللىنىپ بىكارچىلار تاپشۇرىدىغان باجنى كېمەيتىدۇ. بۇ باج تاپشۇرۇش يەنىلا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ ھەمدە باھاغا ئاساسلانغاندا، ساتقۇچىلارنىڭ ياخشى نىيەتلىك

ئارزۇسىدىن ئىبارەت بۇ نەزەرىيىگە باغلىق بولىدۇ. بىكارچىلار كەلگۈسىدە ئۆزلىرىنىڭ يەر ۋە كاپىتاللىرى ئۈچۈن پەقەت ھازىرغىچە بولغان ئاشۇنداق 100 فوند ستېرلىڭنىلا تەلەپ قىلماستىن، بەلكى 120 فوند ستېرلىڭلىق يەر ئىجارىسى، ئۆسۈم قاتارلىقلارنى تەلەپ قىلىدۇ.

بۇ ئاجايىپ بايان بۇ دانا مۇتەپەككۇرغا ناھايىتى ماس كېلىدۇ.

ئۇ بىر تەرەپتىن ئا • سمىتنىڭ

«ئەمگەك بارلىق بايلىقنىڭ مەنبەسىدۇر» (242 - بەت)،

دېگىنىنى كۆچۈرۈۋېلىپ، سانائەت كاپىتالىستلىرىنى

«ئۆزلىرىنىڭ كاپىتالى ئارقىلىق ئەمگەك ھەققىنى تۆلەيدۇ. ئەمگەك بولسا ئۇلارنىڭ كاپىتالىنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئۇلارغا پايدا ئېلىپ كېلىدۇ» (246 - بەت)

دېسە،

يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ سانائەت كاپىتالىستلىرى

«باشقا بارلىق كىشىلەرنى باقىدۇ، پەقەت شۇلارلا جامائەت بايلىقىنى كۆپەيتىدۇ، بىز بەھرىمەن بولىدىغان بارلىق ۋاستىلەرنى يارىتىدۇ» (242 - بەت)،

دېگەن خۇلاسىنى چىقاردى، ئىشچىلارغا تۆلىنىدىغان پۇل ئىشچىلارنىڭ قولىدا تۇرماي، ئىشچىلار ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان تاۋارغا تۆلىگەندە داۋاملىق كاپىتالىستلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىپ تۇرىدىغانلىقىدىن ئىبارەت بۇ دەبدەبىلىك سەۋەب تۈپەيلىدىن، ئىشچىلار كاپىتالىستلارنى باقمايدۇ، بەلكى كاپىتالىستلار



ئىشچىلارنى باقىدۇ.

«ئىشچىلار بۇ قولى بىلەن ئالسا، ئۇ قولى بىلەن قايتۇرۇپ بېرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئىستېمالىنى ئۇلارنى ياللاپ ئىشلەتكەن ئاشۇ كىشىلەر كەلتۈرۈپ چىقارغان ئىستېمال دەپ قاراش كېرەك.» (235 - بەت)

دېستيۇت ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ۋە ئىستېمالنىڭ پۇل ئوبوروتى ئارقىلىق قانداق ۋاستىچىلىك قىلىدىغانلىقى مەسىلىسىنى تەپسىلىي بايان قىلغاندىن كېيىن، ئۇلارپلا يەنە:

«مانا بۇ بايلىقتىن ئىبارەت مۇشۇنداق مەڭگۈلۈك مەقسەت تاماملايدىغان ئىش. گەرچە كىشىلەر بۇ خىل ھەرىكەتنى چۈشەنمىسمۇ — (mal connu ھەققەتەن شۇنداق)، ئۇنى ئوبوروت دەپ ئاتىشى مۇۋاپىق؛ چۈنكى، ئەمەلىيەتتە ئۇ بىر خىل ئايلىنىش بولۇپ، ھەمىشە ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كېلىدۇ. بۇ باشلىنىش نۇقتىسى ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بېرىلىدىغان جايدۇر.» (239 -، 240 - بەت)

دېستيۇتتىن ئىبارەت بۇ «ئالاھىدە كۆزگە كۆرۈنگەن يازغۇچى»، فرانسىيە تەتقىقات ئاكادېمىيىسى[103] نىڭ ئاكادېمىكى، فىلادېلفىيە شەھىرى پەلسەپە جەمئىيىتى[104] نىڭ ئەزاسى ھەم مەلۇم دەرىجىدە ئەمەلىيەتتە چاكىنا ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ چولپانى بولۇپ، ئاخىرىدا ئوقۇرمەنلەردىن ئۆزىنىڭ ئىجتىمائىي جەرياننىڭ ئىلگىرىلىشىنى كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان دەرىجىدە ئاشۇنداق ئېنىق چۈشەندۈرگەنلىكىدىن زوقلىنىشىنى، ئۆزىنىڭ بۇ مەسىلىگە

قوشقان شەۋكىتىدىن زوقلىنىشىنى تەلەپ قىلغان . ھەتتا ئوقۇرمەنلەرگە يەنە بۇ پۈتكۈل شانۇ-شەۋكەتنىڭ قەيەردىن كەلگەنلىكىنى شۇنچىلىك كەمتەرلىك بىلەن ئېيتىپ ئۆتكەن . شۇڭا ، ئۇنىڭ ئەسلىي تېكىستىنى ئوقۇپ ئۆتۇش زۆرۈر :

"On remarquera, j'espère, combien cette manière de considérer la consommation de nos richesses est concordante avec tout ce que nous avons dit à propos de leur production et de le ur distribution, et en même temps quelle clarté elle répand sur toute la marche de la soiété. D'où viennent cet accord et cette lucidité? De ce que nous avons rencontré la vérité. Cela rappelle l'effet de ces miroirs où les objets se peignent nettement et dans justes proportions, quand on est placé dans leur vrai point-de-vue, et où tout parait confus et désuni, quand on en est trop prés ou trop loin." ① (p.242,243)

بۇرژۇئازىيىنىڭ ھاڭۋاقتىلىقى بۇ يەردە ئۇزۇل - كېسىل ئېچىپ بېرىلگەن!

① مەن كىشىلەرنىڭ بىزنىڭ بايلىقنىڭ ئىستېمالىنى تەكشۈرگىنىمىز بىلەن بايلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋە تەقسىمات توغرىسىدا ئېيتقانلىرىمىزنىڭ شۇنچىلىك بىردەكلىكىگە، شۇنداقلا بۇ خىل تەكشۈرۈشنىڭ **جەمئىيەتتىكى پۈتكۈل ھەرىكەتنى شۇنچىلىك ئېنىق چۈشەندۈرگەنلىكىگە** دىققەت قىلىشىنى ئۈمىد قىلىمەن. بۇ خىل بىردەكلىك، **ئېنىقلىق** قەيەردىن كەلگەن؟ بىز يولۇققان ھەقىقەتتىن كەلگەن. بۇ كىشىگە ئەينەكنىڭ رولىنى ئەسلىتىدۇ. ئەگەر بىز مۇۋاپىق نۇقتىدا تۇرساق، شەيئىلەر ئېنىق ھەم ئۇلارنىڭ توغرا نىسبىتى بويىچە ئىپادىلىنىدۇ. ئەگەر بەك يېقىن ياكى بەك يىراق تۇرساق، بارلىق شەيئى قالايمىقان ۋە بۇرمىلانغان ھالەتتە كۆرۈنىدۇ.» — تۈزگۈچىدىن



# 21 - باب
# جۇغلانما ۋە كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش(57)

بىرىنچى كىتابتا يەككە كاپىتالىست جۇغلانمىسىنىڭ قانداق جۇغلىنىدىغانلىقى كۆرسىتىلدى . تاۋار كاپىتالىنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى ئارقىسىدا ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ نامايەندىسى بولغان قوشۇمچە مەھسۇلاتمۇ پۇلغا ئايلىنىدۇ . كاپىتالىست شۇ تەرىقىدە پۇلغا ئايلانغان قوشۇمچە قىممەتنى يەنە ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئۇستىلىمە ماددىي ئامىلىغا ئايلاندۇرىدۇ . كۆپەيگەن بۇ كاپىتال ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېيىنكى ئايلانمىسىدا تېخىمۇ كۆپ مەھسۇلات يەتكۈزۈپ بېرىدۇ . لېكىن ، ئايرىم كاپىتالدا كۆرۈلگەن ئەھۋال يىللىق ئومۇمىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىمۇ جەزمەن كۆرۈلىدۇ ، خۇددى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرگىنىمىزدە كۆرگىنىمىزگە ئوخشاش ، ئايرىم كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى داۋامىدا ئۇنىڭ سەرپ قىلىنغان تۇراقلىق تەركىبىي قىسمىنىڭ ساقلانما پۇل سۈپىتىدە توپلىنىپ بېرىش ئەھۋالى يىللىق ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىمۇ كۆرۈلىدۇ .

ئەگەر ئايرىم كاپىتال = 400c + 100v ، يىللىق قوشۇمچە قىممەت = 100 بولسا ، ئۇ ھالدا تاۋار مەھسۇلاتى

(57) بۇ يەردىن مۇشۇ تومنىڭ ئاخىرىغىچە VIII قولىيازمىدىن ئېلىندى.

= $400c + 100v + 100m$ بولىدۇ . بۇ 600 پۇلغا ئايلىنىدۇ . بۇ پۇلدىن 400c قايتىدىن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ، 100v قايتىدىن ئەمگەك كۈچىگە ئايلىنىدۇ ، ئۇنىڭدىن باشقا — ئەگەر پۈتۈن قوشۇمچە قىممەت جۇغلانغان بولسا — 100m ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ناتۇرال ئاملى بىلەن ئالمىشىش ئارقىلىق ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ، بۇ يەردە مۇنداق پەرەز قىلىشقا توغرا كېلىدۇ : 1 . مۇئەييەن تېخنىكا شارائىتىدا ، بۇ پۇل سومما ياكى فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى كۆپەيتىدۇ ياكى يېڭى سانائەت كارخانىسى قۇرۇشقا يېتىشىدۇ . لېكىن بۇ جەريان باشلانغىچە ، يەنى ئەمەلىي جۇغلاش ۋە كېڭەيتىلگەن ئىشلەپچىقىرىش باشلانغىچە ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇلغا ئايلىنىشى ۋە پۇلنىڭ ساقلىنىشى ئۇچۇن ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىت كېتىدىغان ئەھۋال كۆرۈلۈشىمۇ مۇمكىن ؛ 2 . ئىشلەپچىقىرىشنى ئەمەلىيەتتە كېڭەيتىلگەن كۆلەم بويىچە داۋام قىلغان ، دەپ پەرەز قىلىشقا توغرا كېلىدۇ ؛ چۈنكى پۇل (يەنى پۇل شەكلىدە ساقلانغان قوشۇمچە قىممەت )نى ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ئاملىغا ئايلاندۇرۇش ئۇچۇن ، بۇ ئامىللار جەزمەن بازاردىن سېتىۋېلىشقا بولىدىغان تاۋار بولۇشى كېرەك ؛ بۇ ئامىللار تەييار تاۋار سۈپىتىدە سېتىۋېلىنماستىن زاكاز بويىچە تەييارلانغان تەقدىردىمۇ ، بۇ يەردە ھېچقانچە پەرقلەنمەيدۇ . بۇ تاۋارلارنىڭ ھەققى شۇ تاۋارلار بارلىققا كەلگەن ۋە قانداقلا بولمىسۇن ئەمەلىيەتتە كېڭەيتىلگەن كۆلەمدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىلغاندىن كېيىن ، يەنى شۇ تاۋارلارنىڭ ئەسلىدىكى نورمال ئىشلەپچىقىرىلىشى كېڭەيگەندىن كېيىن ئاندىن تۆلىنىدۇ . بۇ تاۋارلار بارلىققا كېلىشكە كۆز يېتىدىغان ، يەنى ئۆز ئامىللىرى ئىچىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان تاۋارلار بولۇشى شەرت ،



چۈنكى زاكاز تۇرتكە بولىدىغان ، يەنى تاۋار سېتىۋېلىش ۋە سېتىش ئىشى شۇ تاۋار بارلىققا كەلگۈچە ئالدىن ئېلىپ بېرىلىدىغان بولسىلا ، ئۇلارنى ئىشلەپچىقىرىش ئەمەلىي ئېلىپ بېرىلىدۇ . بۇنىڭ بىلەن بىر تەرەپتىكى پۇل يەنە بىر تەرەپتىكى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا سەۋەب بولىدۇ . بۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېڭىيىش ئىمكانىيىتى پۇل بولمىغان شارائىتتىمۇ مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغانلىقىدىن بولىدۇ ؛ چۈنكى پۇلنىڭ ئۆزى ئەمەلىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدىغان ئامىل ئەمەس .

مىسال ، ئەگەر كاپىتالىست A بىر يىل ياكى بىرنەچچە يىل ئىچىدە ئارقا ـ ئارقىدىن ئىشلەپچىقارغان تاۋار مەھسۇلاتىنى ساتقان بولسا ، تاۋار مەھسۇلاتىنىڭ قوشۇمچە قىممەت بولغان ئاشۇ قىسمىنى ، يەنى قوشۇمچە مەھسۇلاتنى ئارقا ـ ئارقىدىن پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ، تاۋار شەكلىدە ئىشلەپچىقىرىلغان قوشۇمچە قىممەتنىمۇ ئارقا-ئارقىدىن پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ ، بۇنداق پۇل بارا-بارا توپلىنىپ ئىمكانىيەتلىك يېڭى بىر خىل پۇل كاپىتالغا ئايلىنىدۇ . بۇ ئۇنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتال ئاملى بولىدىغان ھەم ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئاملىغا ئايلىنالايدىغانلىقىدىن بولغان . لېكىن ، ئەمەلىيەتتە بولسا كاپىتالىست پەقەت ئادەتتىكىچىلا پۇل ساقلايدۇ ، بۇنداق پۇل ساقلاش ئەمەلىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاملى ئەمەس . شۇڭا ئۇنىڭ پائالىيىتى ئوبوروتتىكى پۇلنى ئوبوروتتىن ئاستا ـ ئاستا چىقىرىۋېلىشتىنلا ئىبارەت . ئەلۋەتتە ، بۇنداق مۇۋاپىق ساقلانغان ئوبوروتتىكى پۇل ئوبوروتقا كىرىشتىن بۇرۇن باشقا بىر ساقلانما پۇلنىڭ بىر قىسمى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت ئەھۋالنى چەتكە قاقمايدۇ . كاپىتالىست A نىڭ بۇ ساقلانما پۇلى ، يەنى ئىمكانىيەتلىك يېڭى پۇل كاپىتالى

ئىستېمال ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلىنغان پۇلغا ئوخشاش، ئۇ ستىلمە ئىجتىمائىي بايلىق بولمايدۇ. لېكىن ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنغىنى ئىلگىرى ئوبوروتتىكى پۇل بولغانلىقى تۈپەيلىدىن ئىلگىرىكى ساقلانما پۇلنىڭ تەركىبىي قىسمى ياكى مائاش پۇل شەكلى بولالايتتى، ئۇ ئىلگىرى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ياكى باشقا تاۋارلارنى پۇلغا ئايلاندۇرالىشى ۋە ياكى مەلۇم بىر كاپىتالىستنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال قىسمى ياكى كىرىمىنى ئوبوروتقا كىرگۈزەلىشى مۇمكىن ئىدى. بۇ پۇلمۇ ئوخشاشلا يېڭى بايلىق ئەمەس، ئاددىي تاۋار ئوبوروتى نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، پۇل كۆنگە ئۆن قېتىم ئوبوروت قىلىنىپ ئوخشاش بولمىغان ئۆن تاۋارنىڭ قىممىتىنى يارىتالىغىنى ئۆزىنىڭ ئۆن ھەسسە قىممىتىنىڭ نامايەندىسىغا ئوخشاش، پەقەت ئۆزىدىكى مەۋجۇت قىممەتكىلا ئىگە. پۇل بولمىسىمۇ تاۋار مەۋجۇت بولۇپ تۇرىۋېرىدۇ. يەنە كېلىپ پۇل مەيلى بىر قېتىم ئوبوروت قىلىنسۇن ياكى ئۆن قېتىم ئوبوروت قىلىنسۇن، پۇل يەنىلا پۇل (ياكى ئۇپرىشى تۈپەيلىدىن ئازىيىدۇ). پەقەت ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشىدا ئالتۇن مەھسۇلاتلىرى قوشۇمچە مەھسۇلاتنى، يەنى قوشۇمچە قىممەت نامايەندىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندىلا، ئاندىن يېڭى بايلىق (ئىمكانىيەتلىك پۇل) يارىتىلىدۇ؛ شۇنداقلا بارلىق يېڭى ئالتۇن مەھسۇلاتلىرى① ئوبوروتقا كىرگۈزۈلگەندىلا، ئاندىن ئۇ يېڭى ئىمكانىيەتلىك پۇل كاپىتالنىڭ پۇل ماتېرىيالىنى كۆپەيتىدۇ.

گەرچە پۇل شەكلىدە ساقلانغان بۇ قوشۇمچە قىممەت ئۇ ستىلمە يېڭى ئىجتىمائىي بايلىققا ۋەكىللىك قىلمىسىمۇ، لېكىن

① 1 - ۋە 2 - نەشرىدە: پۇل مەھسۇلاتى؛ ئېنگېلسنىڭ نەشرگە بەرگەن نۇسخىسىغا ئاساسەن ئۆزگەرتىلدى. — تۈزگۈچىدىن



ئۇ توپلانغاندىن كېيىن ئۆتەيدىغان فۇنكسىيىسى سەۋەبىدىن يېڭى ئىمكانىيەتلىك پۇل كاپىتالغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. (قوشۇمچە قىممەتنىڭ بارا - بارا پۇلغا ئايلىنىدىغانلىقىدىن باشقا، يېڭى پۇل كاپىتالىمۇ باشقا ئۇسۇللار بىلەن بارلىققا كېلىدىغانلىقىنى كېيىن بىلىمىز.)

پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىش ھەم ئۇنى ساقلانما پۇل سۈپىتىدە ساقلاش تاۋارنى سېتىپ بولۇپلا ئارقىدىنلا سېتىۋالماسلىقتىن بولىدۇ. ئەگەر بۇنداق ئۇسۇلنى ئومۇمىيۈزلۈك ئېلىپ بېرىلىدۇ دەپ قارىغاندا، سېتىۋالغۇچىلارنىڭ قەيەردىن كېلىدىغانلىقىنى بىلىش قىيىنغا توختايدۇ، چۈنكى، بۇ جەرياندا — بۇ جەرياننى ھەربىر ئايرىم كاپىتال جۇغلىنىش ھالىتىدە تۇرىدىغان ئومۇمىي جەريان دەپ پەرەز قىلىش كېرەك — ھەربىر ئادەم پۇل ساقلاش ئۈچۈن سېتىۋېتىشنى ئويلايدۇ، لېكىن ئالىدىغان ئادەم چىقمايدۇ.

يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەرقايسى ئوخشاش بولمىغان قىسىملىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت جەريانى تەكشى ئېلىپ بېرىلىدۇ دەپ پەرەز قىلساق — توغرا بولمايدۇ، چۈنكى ئاز ساندىكى ئىستىسنادىن باشقا، بۇ ئوبوروت جەريانى ھامان گىرەلەشمە كونۋېكسىيىلىك ھەرىكەتتىن ھاسىل بولىدۇ — ئۇنداقتا، گەپنى سېتىۋالىدىغان، لېكىن ساتمايدىغان ئالتۇن (ياكى كۈمۈش) ئىشلەپچىقارغۇچىدىن باشلاش ھەم باشقا بارلىق كىشىلەرنى ئۇنىڭغا سېتىپ بېرىدۇ دەپ پەرەز قىلىش كېرەك. بۇنداق بولغاندا پۈتۈن يىللىق ئىجتىمائىي ئومۇمىي قوشۇمچە مەھسۇلات (بارلىق قوشۇمچە قىممەتنىڭ نامايەندىسى) ئۇنىڭ قولىغا ئۆتىدۇ. باشقا بارلىق كاپىتالىستلار پۇل شەكلىدە تەبىئىي مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان ئاشۇ قوشۇمچە مەھسۇلاتنى، يەنى ئۇنىڭ

قوشۇمچە قىممىتى ئالتۇندا تەبىئىي مۇجەسسەملەنگەن قوشۇمچە قىممەتتىن ئىبارەت بولغان شۇ مەھسۇلاتنى نىسبەت بويىچە ئۆز ئارا بۆلۈشۈۋالىدۇ. چۈنكى، ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ مەھسۇلاتىدا ئۇنىڭ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كاپىتالنى تولۇقلايدىغان قىسمى بەنت قىلىپ قويۇلغان، ئىشلىتىلىپ بولغان بولىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا، ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئالتۇن شەكلىدە ئىشلەپچىقارغان قوشۇمچە قىممىتى بىردىنبىر فوندى بولۇپ قالىدۇ. باشقا بارلىق كاپىتالىستلار ئۆزلىرىنىڭ يىللىق قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى شۇ فونددىن چىقىرىۋېلىپ پۇل ماتېرىيالىغا ئايلاندۇرىدۇ. شۇڭا بۇ قوشۇمچە قىممەت مىقدارىدىن ئېيتقاندا، ئاۋۋال ساقلانما پۇل شەكلىگە ئايلىنىدىغان بارلىق ئىجتىمائىي قوشۇمچە قىممەت بىلەن تەڭ بولۇشى كېرەك. بۇ پەرەز بەكمۇ بىمەنە بولۇپ، ئومۇمىيۈزلۈك بىرلا ۋاقىتتا ساقلانما پۇل بولۇپ شەكىللىنىدىغان ئېھتىماللىقنى چۈشەندۈرۈشكىلا پايدىلىق. لېكىن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى — ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىش جەھەتتىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن باشقا — چۈشەندۈرۈشتە ئىلغارلىققا ئىگە ئەمەس.

بىز بۇ يۈزەكى قىيىنچىلىقنى ھەل قىلىشتىن بۇرۇن I تۈركۈم (ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش)دىكى جۇغلانما ۋە II تۈركۈم (ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىش)دىكى جۇغلانمىنىڭ پەرقىنى ئايدىڭلاشتۇرۇشىمىز كېرەك. بۇنى بىز I تۈركۈمدىن باشلايمىز.

## I . I تۈركۈمدىكى جۇغلانما

### 1 . پۇل ساقلاش



روشەنكى، I تۈركۈمنى ھاسىل قىلىدىغان نۇرغۇن سانائەت تارماقلىرىغا سېلىنغان كاپىتال ۋە بۇنىڭغا ئوخشاش ھەربىر سانائەت تارماقلىرىغا سېلىنغان ئوخشىمايدىغان ئايرىم كاپىتال يېشىنىڭ ئوخشىماسلىقى تۈپەيلىدىن، يەنى فۇنكسىيە ئۆتىگەن ۋاقتىنىڭ ئوخشىماسلىقى تۈپەيلىدىن، — ئۇلارنىڭ كۆلىمى، تېخنىكا شارائىتى، بازار مۇناسىۋىتى قاتارلىقلارنى پۈتۈنلەي بىر چەتكە قايرىپ قويۇپ تۇرىمىز — بۇنداق پۇل كاپىتالى ئۆزىنىڭ فۇنكسىيە ئۆتەۋاتقان كاپىتالىنى تولۇقلاشقا ئىشلىتىلسىمۇ، ياكى يېڭى سانائەت كارخانىسى قۇرۇشقا ئىشلىتىلسىمۇ (بۇ ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىشنىڭ ئىككى خىل شەكلى) ئوخشاش، قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئارقا-ئارقىدىن ئىمكانىيەتلىك پۇل كاپىتالىغا ئايلىنىش جەريانىنىڭ ئوخشاش بولمىغان باسقۇچلىرىدا بولىدۇ. شۇڭا، بىر قىسىم كاپىتالىستلار مۇناسىپ مىقداردا كۆپەيتكەن ئىمكانىيەتلىك پۇل كاپىتالىنى بارا - بارا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلاندۇرىدۇ، يەنى قوشۇمچە قىممەتنىڭ پۇللىشىشى بىلەن ساقلانغان پۇلغا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى، يەنى ئۆزگەرمەس كاپىتال ئامىللىرىنى سېتىۋالىدۇ؛ يەنە بىر قىسىم كاپىتالىستلار بولسا، يەنىلا ئىمكانىيەتلىك پۇل كاپىتالىنى ساقلاش بىلەن شۇغۇللىنىدۇ. دېمەك، كاپىتالىستلارنىڭ بۇ ئىككىلا خىلى بىر - بىرىگە قارىمۇقارشى: بىر تەرەپ سېتىۋالغۇچى بولسا، يەنە بىر تەرەپ ساتقۇچى بولىدۇ ھەمدە ھەربىر تەرەپ بۇ ئىككى خىل رولنىڭ پەقەت بىرىنىلا ئوينايدۇ.

مىسال، كاپىتالىست A كاپىتالىست B گە (B بىردىن ئارتۇق خېرىدارغا ۋەكىللىك قىلىشىمۇ مۇمكىن) $600 = (400c + 100v + 100m)$ تاۋارنى سېتىپ، 600 پۇلغا ئالماشتۇردى، بۇنىڭ ئىچىدە 100 قوشۇمچە قىممەتكە ۋەكىللىك

قىلىدۇ ، ئۇ بۇ 100 نى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىپ پۇل شەكلىدە ساقلىدى ؛ لېكىن بۇ 100 پۇل قوشۇمچە مەھسۇلات ، يەنى قىممىتى 100 بولغان نامايەندىنىڭ پۇل شەكلىدىنلا ئىبارەت . پۇل ساقلاش ئەسلىدىنلا ئىشلەپچىقىرىش ئەمەس ، شۇڭا ، باشلىنىشتىلا ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئېشىشىمۇ بولغان ئەمەس . بۇنىڭدا كاپىتالىستلارنىڭ پائالىيىتى پەقەت قوشۇمچە مەھسۇلات 100 نى سېتىپ ئېرىشكەن پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىپ تۇتۇپ قېلىش ، ئېلىپ قېلىشتىنلا ئىبارەت . كاپىتالىست A لا بۇنداق قىلىپ قالماي ، يەنە ئوبوروت ساھەسىدىكى نۇرغۇن نۇقتىلاردا ، باشقا كاپىتالىستلار — A′ ، A″ ، A‴ لەرمۇ شۇنداق قىلغان . ئۇلارنىڭ ھەممىسى مۇشۇنداق پۇل ساقلاشقا ئىنتىزار . مۇشۇنىڭدەك نۇرغۇن نۇقتىلاردا پۇل ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنىدۇ ھەم ئايرىم ھالدىكى بېھىساب ساقلانما پۇل ياكى ئىمكانىيەتلىك پۇل كاپىتالى بولۇپ جۇغلىنىدۇ ، بۇ نۇرغۇن نۇقتىلارمۇ ئوبوروتتىكى نۇرغۇن توسالغۇلارغا ئوخشايدۇ . چۈنكى ئۇلار پۇل ھەرىكىتىنى توختىتىپ قويۇپ ، ئۇنىڭ ئوبوروت ئىقتىدارىنى بىر مەزگىل يوقىتىپ قويىدۇ . لېكىن شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كېرەككى ، تاۋار ئوبوروتى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىغا ئورنىتىلىشتىن بۇرۇن ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدا پۇل ساقلىنىپ كەلگەن ؛ جەمئىيەتتىكى ھازىرقى مەۋجۇت پۇل مىقدارى ئۇنىڭ ئەمەلىي ئوبوروتتىكى قىسمى — بۇ قىسمى گەرچە ئەھۋالنىڭ ئۆزگىرىشىگە قاراپ كۆپىيىپ ياكى ئازىيىپ تۇرسىمۇ — دىن ھامان كۆپ بولىدۇ . بىز بۇ يەردە يەنە ئوخشاشلا ساقلانما پۇلغا ۋە ئوخشاشلا پۇل ساقلاشقا دۇچ كەلدۇق ، لېكىن ھازىر ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىر ئىچكى ئامىلىدۇر .

كرېدىت تۈزۈمىدە مۇشۇ ئىمكانىيەتلىك كاپىتالنىڭ ھەممىسى



بانكا قاتارلىقلاردا توپلىنىدىغان بولغاچقا ، پاسسىپ نەرسە ، كەلگۈسىدىكى مۇزىكا[105] بولماي ، تەقسىملەشكە بولىدىغان كاپىتال ، «قەرز كاپىتال» ، پۇل كاپىتالغا ئايلىنىپ ، پائالىيەتچان ، پايدىلىق نەرسە (بۇ يەردىكى پايدىلىق [wuchernd] ئېشىش دېگەن مەنىدە) بولىدۇ ، مۇشۇنداق بولغاندا بىز كىشىلەرنىڭ بۇنىڭدىن نېمىشقا مەمنۇن بولىدىغانلىقىنى چۈشىنەلەيمىز .

بىراق ، A ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى ئۈچۈن ئېيتقاندا ، ئۇ پەقەت ساتقۇچى بولۇپ ، سېتىپ بولغاندىن كېيىن سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقمىغانلىقى ئۈچۈنلا مۇشۇنداق پۇل ساقلىيالايدۇ . شۇڭا ، ئۇنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى — پۇلغا ئايلىنىدىغان قوشۇمچە قىممەتنىڭ نامايەندىسى — نىڭ داۋاملىق ئىشلەپچىقىرىلىشى بۇ خىل پۇل ساقلاشنىڭ ئالدىنقى شەرتى بولىدۇ . I تۈركۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى ئوبوروتنىلا تەكشۈرگەندە ، ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى بولغان قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ ناتۇرال شەكلى ئومۇمىي مەھسۇلاتنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئوخشاش I تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بىر ئامىلىنىڭ ناتۇرال شەكلى بولىدۇ ، يەنى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئوخشاش كاتېگورىيىگە تەۋە بولىدۇ . بۇنىڭدىن بىز ئۇنىڭ B ، B′ ، B″ قاتارلىق سېتىۋالغۇچىلارنىڭ قولىدا نېمىگە ئايلىنىدىغانلىقى ، قانداق فۇنكسىيە ئۆتەيدىغانلىقىنى ناھايىتى تېزلا بىلىۋالالايمىز .

بۇ يەردە ئالدى بىلەن مۇنداق بىر نۇقتىنى ئەستە تۇتۇش كېرەك : A ئوبوروتتىن ئۆزىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىگە باراۋەر پۇل چىقىرىۋېلىپ ، ئۇنى ساقلىغان بولسىمۇ ، لېكىن يەنە بىر

تەرەپتىن ، ئۇ ئوبوروتقىمۇ تاۋار كىرگۈزىدۇ ۋە بۇ ئارقىلىق باشقا تاۋارلارنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋالمايدۇ . شۇڭا ، $B$ ، $B'$ ، $B''$ قاتارلىقلار پۇلنى ئوبوروتقا سېلىش ئارقىلىق پەقەت تاۋارنىلا چىقىرىۋالالايدۇ . بۇنداق ئەھۋالدا ، بۇنداق تاۋار ئۇنىڭ ناتۇرال شەكلى ۋە ئىشلىتىلىش ئورنى بويىچە ئېيتقاندا ، $B$ ، $B'$ قاتارلىقلارنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ مۇقىم ئامىلىغا ياكى ئوبوروت ئامىلىغا قوشۇلىدۇ . بۇ ھەقتە بىز قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ سېتىۋالغۇچىلىرى بولغان $B$ ، $B'$ غا چېتىلىدىغان مەزمۇنلاردا تەپسىلىي توختىلىمىز .

---

بۇ يەردە بىز تۆۋەندىكىلەرنى كۆرسەتكەچ ئۆتىمىز : ئىلگىرى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرگىنىمىزگە ئوخشاش ، بۇ يەردىمۇ يەنە يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئوخشىمايدىغان تەركىبىي قىسىملىرىنىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىنى ، يەنى بۇ تەركىبىي قىسىملار ئوتتۇرىسىدىكى ئوبوروت (بۇنداق ئوبوروت بىرلا ۋاقىتتا كاپىتالنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ھەمدە كاپىتالنىڭ ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتال ، ئۆزگىرىشچان كاپىتال ، تۇراقلىق كاپىتال ، ئوبوروت كاپىتالى ، پۇل كاپىتالى ، تاۋار كاپىتالى بولۇشتەك ئوخشاش بولمىغان مۇئەييەنلىكىنى قايتىدىن ئەسلىگە كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى كېرەك ) نىڭ ھەرگىزمۇ سېتىش يولى بىلەن تولۇقلىنىدىغان تاۋارنى نوقۇل ھالدا ئۇلاپلا سېتىۋېلىشنى ، ياكى سېتىۋېلىش يولى بىلەن تولۇقلىنىدىغان تاۋارنى نوقۇل ھالدا ئۇلاپلا سېتىۋېتىشنى ئالدىنقى شەرت قىلمايدىغانلىقىنى شۇنىڭدەك سىياسىي ئىقتىساد ، بولۇپمۇ فىزىئوكراتلار ۋە ئادام سمىتتىن بۇيانقى ئەركىن سودا تەرەپدارلىرىنىڭ چۈشەنگىنىدەكمۇ بولمايدىغانلىقىنى ، ئەمەلىيەتتە پەقەت تاۋارنىڭ تاۋارغىلا



ئالماشتۇرۇلىدىغانلىقىنى كۆرىمىز . بىز تۇراقلىق كاپىتالنىڭ مەبلەغ سۈپىتىدە سېلىنغان ھامان ئۆز فۇنكسىيىسىنى ئۆتەشكە كەتكەن ۋاقىت ئىچىدە يېڭىلانمايدىغانلىقىنى ، بەلكى ئۆز رولىنى ئەسلىدىكى شەكىل بويىچە جارى قىلدۇرىۋېرىدىغانلىقىنى ، ئۇنىڭ قىممىتىنىڭ بارا - بارا پۇل شەكلىدە توپلىنىدىغانلىقىنى بىلىمىز . بىز يەنە تۇراقلىق كاپىتال $\mathrm{II}c$ نىڭ ($\mathrm{II}c$ نىڭ بارلىق كاپىتال قىممىتى قىممەت جەھەتتە $\mathrm{I}(v + m)$ بىلەن تەڭ ئامىلغا ئايلىنىدۇ )نىڭ دەۋرىيلىك يېڭىلىنىپ تۇرۇشى بىر تەرەپتىن $\mathrm{II}c$ دىكى پۇل شەكلىدىن قايتا ناتۇرال شەكىلگە ئايلىنىدىغان تۇراقلىق قىسمىنى **نوقۇل سېتىۋېلىشنى** ، بۇنىڭغا ماس كېلىدىغىنى $\mathrm{I}m$ نى نوقۇل سېتىۋېتىشنى ؛ يەنە بىر تەرەپتىن ، $\mathrm{II}c$ دىكى پۇل بولۇپ توپلىنىدىغان تۇراقلىق (خورىغان ) قىممەت قىسمىنى **نوقۇل سېتىۋېتىشنى** ، بۇنىڭغا ماس كېلىدىغىنى $\mathrm{I}m$ نى نوقۇل سېتىۋېلىشنى ئالدىنقى شەرت قىلىدىغانلىقىنىمۇ بىلىمىز . بۇ يەردە ، ئالماشتۇرۇشنى نورمال ئېلىپ بېرىشنىڭ ئالدىنقى شەرتى $\mathrm{II}c$ نى نوقۇل سېتىۋېلىش ، قىممەت مىقدارى بويىچە ئېيتقاندا ، $\mathrm{II}c$ نى نوقۇل سېتىۋېتىش بىلەن باراۋەر ؛ ئوخشاشلا ، $\mathrm{I}m$ نىڭ $\mathrm{II}c$ نىڭ 1 - قىسمىغا قارىتا نوقۇل سېتىۋېلىشىمۇ ئۇنىڭ $\mathrm{II}c$ نىڭ 2 - قىسمىنى نوقۇل سېتىۋېلىشى بىلەن باراۋەر بولىدۇ (440 - بەت[1] ) . ئۇنداق بولمايدىكەن ، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بۇزغۇنچىلىققا ئۇچرايدۇ . بىر تەرەپنىڭ نوقۇل سېتىۋېتىشى يەنە بىر تەرەپنىڭ نوقۇل سېتىۋېتىشى بىلەن خالاس قىلىنىشى كېرەك . ئوخشاشلا ، بۇ يەردە ھازىرلاش زۆرۈر بولغان ئالدىنقى شەرت $\mathrm{I}m$ دىكى $A$ ، $A'$ ، $A''$ نىڭ ساقلانما پۇل بولۇپ

---

[1] مۇشۇ تومنىڭ 920 — 921 - بېتىگە قاراڭ . — تۈزگۈچىدىن

شەكىللەنگەن قىسمىنى نوقۇل سېتىۋېتىش، I m دىكى B، B′، B″ نىڭ ئۆزىنىڭ ساقلانما پۇلىنى ئۇستىلمە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئامىلىغا ئايلاندۇرغان قىسمىنى نوقۇل سېتىۋېلىش بىلەن تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاشتىن ئىبارەت.

تەڭپۇڭلۇق سېتىۋالغۇچىنىڭ كېيىن ئوخشاش قىممەتتە ساتقۇچى سۈپىتىدە، ساتقۇچىنىڭ كېيىن ئوخشاش قىممەتتە سېتىۋالغۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىققانلىقىدىن شەكىللەنگەنىكەن، دېمەك، پۇل سېتىۋالغاندا ئالدىن پۇل تۆلىگەن، قايتىدىن سېتىۋېلىشتىن ئاۋۋال ساتقان تەرەپكە قايتىپ كېلىدۇ. لېكىن تاۋار ئالماشتۇرۇش، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ئوخشىمايدىغان قىسىملىرىنى ئالماشتۇرۇشقا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئەمەلىي تەڭپۇڭلۇق ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلغان تاۋارنىڭ تەڭ قىممەت سوممىسىغا ئىگە بولۇشىغا باغلىق بولىدۇ.

ئەمما، بىر تەرەپتىن، كۆپ مىقداردىكى نوقۇل سېتىۋېلىش، يەنە بىر تەرەپتىن، كۆپ مىقداردىكى نوقۇل سېتىشتەك بىر تەرەپلىمىلىكلا سودا بارلىققا كەلگەنىكەن، — بىز كاپىتالىزم ئاساسىدىكى يىللىق مەھسۇلاتنىڭ نورمال سودىسى بۇنداق بىر تەرەپلىمىلىكنىڭ ھالەت ئۆزگىرىشىنى بەلگىلەيدىغانلىقىنى بىلىمىز، — بۇنداق تەڭپۇڭلۇق پەقەت تۆۋەندىكى ئالدىنقى شەرت ئاستىدىلا ئاندىن ساقلىنىپ تۇرىدۇ: بىر تەرەپلىمىلىك سېتىۋېلىشنىڭ قىممەت سوممىسى بىر تەرەپلىمىلىك سېتىشنىڭ قىممەت سوممىسى بىلەن ئۆزئارا خالاس قىلىنىشى كېرەك. تاۋار ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئادەتتىكى شەكلى ئىكەنلىكىدىن ئىبارەت بۇ پاكىت كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا پۇلنىڭ ئوبوروت ۋاستىسىلىك رولىنى ئويناپلا قالماي، بەلكى يەنە پۇل كاپىتالى رولىنىمۇ ئوينايدىغانلىقىنى ئۆز



ئىچىگە ئالغان، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش شەكلىدە ئالاھىدە بار بولغان ئالماشتۇرۇشنى ھەم شۇ ئارقىلىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش (ياكى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ياكى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش) نىمۇ نورمال ئېلىپ بارىدىغان بەزى شارائىتلارنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدۇ، بۇ شارائىتلار ئوخشاش كۆپلۈكتىكى بارلىققا كېلىش جەريانى نورمالسىزلىشىدىغان شارائىتقا، ئوخشاش كۆپلۈكتىكى كرىزىس ئىمكانىيىتىگە ئۆزگىرىدۇ؛ چۈنكى، تەڭپۇڭلۇق بۇنداق ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىستىخىيىلىك شەكلىدە ئەسلىي بىر تاسادىپىي ھادىسە.

بىزگە مەلۇمكى، I v بىلەن Ⅱc نىڭ مۇناسىپ قىممەت سوممىسىدا ئالماشتۇرۇلۇشىدا، Ⅱc غا نىسبەتەن، Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋارنى ئاخىرى I تۈركۈمدىكى تەڭ قىممەت سوممىسىدىكى تاۋار قاپلايدۇ. شۇڭا، Ⅱ تۈركۈمدىكى ئومۇمىي كاپىتالىستلار ئۆز تاۋارلىرىنى سېتىشنى كېيىن I تۈركۈمدىكى تەڭ قىممەت سوممىسىدىكى تاۋارنى سېتىۋېلىش ئارقىلىق تولدۇرىدۇ. بۇنداق قاپلاش يۈز بېرىدۇ؛ ئەمما، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بىلەن Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى بۇنداق سودىدا، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىست بىلەن Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىست ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇش كېلىپ چىقمايدۇ. Ⅱc ئۆز تاۋىرىنى I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپىغا سېتىپ بېرىدۇ؛ I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپى بىر تەرەپلىمە ھالدا تاۋار سېتىۋالغۇچى بولۇپ Ⅱc تۈركۈم بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ، Ⅱc بولسا، بىر تەرەپلىمە ھالدا تاۋار ساتقۇچى بولۇپ، I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپى بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ؛ Ⅱc مۇشۇنداق ئېرىشكەن پۇل ئارقىلىق بىر تەرەپلىمە ھالدا تاۋار

سېتىۋالغۇچى بولىدۇ ۋە I تۈركۈمدىكى ئومۇمىي كاپىتالىستلار بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ، I تۈركۈمدىكى ئومۇمىي كاپىتالىستلار بولسا، I v نىڭ سومىمىسى ئارقىلىق بىر تەرەپلىمە هالدا تاۋار سېتىۋالغۇچى بولىدۇ ۋە II c بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ. I تۈركۈم مۇشۇنداق تاۋارنى ساتقانلىقى ئۈچۈن، ئاخىرىدا پۇل كاپىتالى شەكلىدە قايتىدىن ئۆزىنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنى يەنە ئىشلەپچىقىرىدۇ. ئەگەر I تۈركۈمدىكى كاپىتال I v نىڭ سومىمىسى ئارقىلىق بىر تەرەپلىمە هالدا تاۋار ساتقۇچى بولۇپ، II تۈركۈمدىكى كاپىتال بىلەن قارىمۇقارشى تۇرسا، ئۇنداقتا، I تۈركۈمدىكى كاپىتال شۇ تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغاندا، تاۋار سېتىۋالغۇچى بولىدۇ ۋە شۇ تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپى بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ. ئەگەر I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپى بىر تەرەپلىمە هالدا تاۋار سېتىۋالغۇچى (تۇرمۇش ۋاسىتىلىرىنى سېتىۋالغۇچى) بولۇپ، II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بىلەن قارىمۇقارشى تۇرسا، ئۇنداقتا، I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپى بىر تەرەپلىمە هالدا تاۋار سېتىۋالغۇچى بولىدۇ، يەنى ئۆزىنىڭ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچى بولىدۇ - دە، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بىلەن قارىمۇقارشى تۇرىدۇ.

I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپى ئەمگەك كۈچى بىلەن داۋاملىق تەمىن ئېتىدىغان، I تۈركۈمدىكى تاۋار كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدىكى پۇل شەكلىگە تەكرار ئايلىنىدىغان، II تۈركۈم تاۋار كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى ئۆزگەرمەس كاپىتال II c نىڭ ماددىي ئاملى ئارقىلىق قاپلىنىدىغان — بۇ زۆرۈر ئالدىنقى شەرتلەرنىڭ هەممىسى بىر - بىرىنى شەرت قىلىدۇ. لېكىن ئۇلار ئىنتايىن مۇرەككەپ



بىر جەريان ئارقىلىق ۋاستىچى بولىدۇ. بۇ جەريان ئۆزئارا مۇستەقىل ئېلىپ بېرىلىدىغان، لېكىن يەنە ئۆزئارا گىرەلىشىپ كەتكەن ئۈچ ئوبوروت جەريانىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. جەرياننىڭ مۇرەككەپلىكى ئوخشاش كۆپلۈكتىكى بارلىققا كېلىش جەريانى نورماللىسىزلىشىشنىڭ سەۋەبلىرىنى شەكىللەندۈرىدۇ.

## 2. ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتال

قوشۇمچە قىممەتنى ئۇستىگە ئالغۇچى بولغان قوشۇمچە مەهسۇلاتقا ئۇنى ئىگىلەپ تۇرغان I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار هەقسىزلا ئېرىشىدۇ، ئۇلار ئۇنىڭغا هېچقانداق ئالدىن پۇل ياكى تاۋار تاپشۇرمايلا ئېرىشەلەيدۇ. ئالدىن تۆلەش (avance) فىزىئوكراتلارنىڭ نەزىرىدە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئاملىدا رېئاللىشىدىغان قىممەتنىڭ ئادەتتىكى شەكلىدىن ئىبارەت. شۇڭا، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئالدىن تۆلىگىنى ئۇلارنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالى ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالىدىن باشقا نەرسە ئەمەس. ئىشچىلار ئۆزىنىڭ ئەمگىكى ئارقىلىق ئۇلار ئۈچۈن ئۆزگەرمەس كاپىتال ساقلاپ بېرىدۇ؛ يېڭىدىن بارلىققا كەلتۈرگەن تاۋار شەكلىگە ئىگە مۇناسىپ قىممەت قىسمىنى ئىشلىتىپ، ئۇلار ئۈچۈن ئۆزگىرىشچان كاپىتال قىممىتىنى تولدۇرۇپلا قالماي، يەنە ئۆزىنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكى ئارقىلىق ئۇلارنى قوشۇمچە مەهسۇلات شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان قوشۇمچە قىممەت بىلەن تەمىنلەپ تۇرىدۇ. ئۇلار بۇنداق قوشۇمچە مەهسۇلاتنى سېتىش ئارقىلىق ساقلانما پۇلنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرۈپ، ئۇستىلىمە ئىمكانىيەتلىك پۇل كاپىتالىنى شەكىللەندۈرىدۇ. بۇ يەردە تەكشۈرگەن ئەهۋالدا، بۇ قوشۇمچە

مەھسۇلات باشلىنىشتىلا ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىن ھاسىل بولىدۇ. بۇ قوشۇمچە مەھسۇلات پەقەت B ، B′ ، B″ قاتارلىق ( I ) نىڭ قولىدىلا ئاندىن ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ فۇنكسىيىسىنى ئۆتەيدۇ. ئەمما ئۇ سېتىشتىن بۇرۇن پۇل ساقلىغۇچى A ، A′ ، A″ ( I ) نىڭ قولىدىكى يوشۇرۇن ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتال بولۇپ تۇرغان بولىدۇ. ئەگەر بىز I تۇركۇم تەرەپتىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ قىممەت مىقدارىنىلا تەكشۈرسەك، ئۇنداقتا، بىز يەنىلا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش دائىرىسىدە تۇرغان بولىمىز، چۈنكى، ئۇستىلىمە كاپىتالنى ئىشلىتىش يولى بىلەن بۇ يوشۇرۇن ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتال (قوشۇمچە مەھسۇلات) بارلىققا كەلمەيدۇ، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا سەرپ قىلىنغاندىنمۇ كۆپ قوشۇمچە ئەمگەكمۇ كەتمەيدۇ. بۇ يەردە پەقەت ئىشلىتىلگەن قوشۇمچە ئەمگەك شەكلىلا، پەقەت ئۇنىڭ ئالاھىدە ياراملىق شەكلىدىكى كونكرېت خاراكتېرىلا پەرقلىنىدۇ. ئۇ II c نىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئەمەس، بەلكى I c نىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىدۇ، ئىشلەپچىقىرىشقا ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئەمەس، بەلكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا ئىشلىتىدۇ. ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا، I تۇركۇمدىكى بارلىق قوشۇمچە قىممەتنى كىرىم سۈپىتىدە خەجلىۋېتىش، يەنى II تۇركۇمدىكى تاۋارغا ئىشلىتىش ئالدىنقى شەرت قىلىنىدۇ. شۇڭا، ئۇ ئۆزىنىڭ ناتۇرال شەكلى ئارقىلىق ئۆزگەرمەس كاپىتال II c نى قايتىدىن قاپلايدىغان ئاشۇ خىل ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىدىنلا ھاسىل بولىدۇ. شۇ سەۋەبتىن، ئاددىي تەكرار



ئىشلەپچىقىرىشتىن كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا ئۆتۈشتە، I تۇركۇمدىكى ئىشلەپچىقىرىش II تۇركۇمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنى بارلىققا كەلتۈرىدىغان ئامىللاردىن ئاز بولۇشى، ئەمما مۇناسىپ ھالدا I تۇركۇمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ۋۇجۇدقا كەلتۈرىدىغان ئامىللاردىن كۆپ بولۇشى كېرەك. بۇنداق جەرياننى ئورۇنداش ئادەتتە قىيىن بولمىغان تەغدىردىمۇ، لېكىن I تۇركۇمدىكى بەزى مەھسۇلاتلار ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرى بولۇپ، ئىككى تۇركۇمدە رول ئوينايدىغانلىقىدىن ئىبارەت بۇ پاكىت تۈپەيلىدىن بۇنداق جەرياننى ئورۇنداش ئاسانراق بولىدۇ.

بۇلاردىن مۇنداق يەكۈن كېلىپ چىقىدۇ: ئەگەر قىممەت مىقدارىنىلا تەكشۈرگەندە، كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماددىي ئاساسى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىچكى قىسمىدا بارلىققا كېلىدۇ. ئاددىي قىلىپ ئېيتقاندا، بۇنداق ماددىي ئاساس I تۇركۇم ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشقا، I تۇركۇم يوشۇرۇن ئۇستىلىمە كاپىتالنى يارىتىشقا بىۋاسىتە ئىشلىتىلگەن I تۇركۇم ئىشچىلار سىنىپىنىڭ قوشۇمچە ئەمگىكىدۇر. شۇڭا، A ، A′ ، A″ ( I ) تەرەپتە يوشۇرۇنغان ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالنىڭ شەكىللىنىشى، — ئۇلارنىڭ ھېچقانداق كاپىتالىستىك پۇل چىقىمى بولمىغان ئەھۋالدا قوشۇمچە مەھسۇلاتنى ئارقا - ئارقىدىن سېتىش ئارقىلىق، — بۇ يەردىمۇ پەقەتلا ئۇستىلىمە ئىشلەپچىقىرىلغان I تۇركۇمدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنىڭ پۇل شەكلىدىن ئىبارەت.

يوشۇرۇن ئۇستىلىمە كاپىتالنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى نۆۋەتتىكى ئەھۋالدا (چۈنكى، بىز بۇنداق ئۇستىلىمە كاپىتالنىڭ

يەنە پۈتۈنلەي ئوخشاش بولمىغان ئۇسۇل بويىچە شەكىللىنىدىغانلىقىنى بىلىمىز ) ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ ئۆزىدىكى ھادىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ، يەنى كاپىتال ئىشلەپچىقىرىدىغان ئامىللارنىڭ بەلگىلىك شەكىلدىكى ئىشلەپچىقىرىلىشىدۇر .

شۇڭلاشقا ، ئۇستىلمە يوشۇرۇن پۇل كاپىتالىنىڭ ئوبوروت ساھەسىنىڭ نۇرغۇن نۇقتىلىرىدا زور كۆلەمدە ئىشلەپچىقىرىلىشى يوشۇرۇن ئۇستىلمە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ كۆپ تەرەپلىمە ئىشلەپچىقىرىلغانلىقىنىڭ نەتىجىسى ۋە ئىپادىسىدىن باشقا نەرسە ئەمەس ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ شەكىللىنىشى ھەرگىز سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ ھەرقانداق ئۇستىلمە پۇل چىقىم قىلىشىنى ئالدىنقى شەرت قىلمايدۇ .

A ، A′ ، A″ قاتارلىق ( I ) تەرەپنىڭ بۇ يوشۇرۇن ئۇستىلمە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى ئۇلارنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنىڭ ئۈزۈلمەي سېتىلىشىدىن ، شۇنداقلا سېتىۋېلىشنى تولۇقلىماي قىلىنغان تەكرار ئېلىپ بېرىلىدىغان بىر تەرەپلىمىلىك تاۋار سېتىش تۈپەيلىدىن يوشۇرۇن پۇل كاپىتال (ساقلانما پۇل ) غا ئۆزگىرىپ بارىدۇ . بۇنداق ئۆزگىرىش پۇلنى ئوبوروتتىن تەكرار چىقىرىۋېلىش ھەم شۇنىڭغا ماس ھالدا شەكىللەنگەن پۇل ساقلاش ئارقىلىق ئورۇندىلىدۇ . بۇنداق پۇل ساقلاش ، — ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىلار سېتىۋالغۇچى بولىدىغان ئەھۋال بۇنىڭ سىرتىدا ، — ھەرگىزمۇ قىممەت مېتال بايلىقىنىڭ كۆپىيىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالمايدۇ ، بەلكى ھازىرغىچە ئوبوروتتا تۇرۇۋاتقان پۇل فۇنكسىيىسىنىڭ ئۆزگىرىشىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ . ئىلگىرى ئۇ ئوبوروت ۋاستىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىگەن ، ئەمدى بولسا ساقلاش ۋاستىسى ، شەكىللىنىۋاتقان يوشۇرۇن يېڭى پۇل



كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ . شۇڭا ، ئۇستىلمە پۇل كاپىتالىنىڭ شەكىللىنىشى ۋە بىر دۆلەتتە ھازىر بار بولغان قىممەت مېتاللارنىڭ مىقدارى ئوتتۇرىسىدا ھېچقانداق سەۋەب - نەتىجە مۇناسىۋىتى بولمايدۇ .

بۇلاردىن مۇنداق يەكۈن كېلىپ چىقىدۇ : بىر دۆلەتتە فۇنكسىيە ئۆتەپ تۇرغان ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى (ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا قوشۇلىدىغان ئەمگەك كۈچى ، يەنى قوشۇمچە مەھسۇلات ياراتقۇچىلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ ) قانچە كۆپ بولسا ، ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۈچى ۋە شۇنىڭ بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقىرىشنى تېز سۈرئەتتە كېڭەيتىدىغان تېخنىكا ۋاستىسى قانچە تەرەققىي قىلسا ، بۇنىڭ بىلەن قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى مەيلى قىممەت جەھەتتىن ياكى قىممىتى ئارقىلىق ئىپادىلىنىدىغان ئىشلىتىلىش قىممەت مىقدارى جەھەتتىن قانچە كۆپەيگەنسېرى ، تۆۋەندىكى ئىككى تەرەپمۇ شۇنچە كۆپىيىدۇ :

1 . A ، A′ ، A″ قاتارلىقلار قولىدىكى قوشۇمچە مەھسۇلات شەكلىدىكى يوشۇرۇن ئۇستىلمە كاپىتالمۇ شۇنچە كۆپىيىدۇ ، ۋە

2 . A ، A′ ، A″ قولىدىكى پۇلغا ئۆزگەرگەن قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ مىقدارى ، يەنى يوشۇرۇن ئۇستىلمە كاپىتالنىڭ مىقدارىمۇ شۇنچە كۆپىيىدۇ . شۇڭا ، ئەگەر فوللارتوندەك ئادەم پەقەتلا كاپىتال ، يەنى پۇل كاپىتالنى ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقىنى بىلىپ ، ئاددىي مەنىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقىنى بىلىشنى خالىمىسا ، بۇ ھەتتا ئەڭ مۇنەۋۋەر بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرىمۇ ئۆزى تۈزۈمىنىڭ مېخانىزمىنى پەقەتلا چۈشەنمەيدىغانلىقىنى يەنە بىر قېتىم ئىسپاتلايدۇ .

ئەگەر كاپىتالىست A ، A′ ، A″ ( I ) بىۋاستە

ئىشلەپچىقارغان ۋە ئىگىلىگەن قوشۇمچە مەھسۇلات كاپىتال جۇغلاش، يەنى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ رېئال ئاساسى بولسا، — گەرچە ئۇ B، B′، B″ قاتارلىقلار ( I ) نىڭ قولىغا ئۆتكەندىلا ئاندىن مۇشۇنداق سالاھىيەت بويىچە ئەمەلىي فۇنكسىيە ئۆتىسىمۇ — ئۇنداقتا، ئۇ يەنە پۇلغا ئايلانغان شەكىلدە تۇرۇپ، ساقلانما پۇل سۈپىتىدە پەيدىنپەي شەكىللەنگەن يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى بولغاندا، ھەرگىزمۇ ئىشلەپچىقىرىلغان بولمايدۇ. ئۇ بۇ شەكىلدە گەرچە ئىشلەپچىقىرىش جەريانى بىلەن تەڭ ئېلىپ بېرىلسىمۇ، لېكىن يەنىلا ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ سىرتىدا تۇرىدۇ. ئۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر جانسىز يۈكىدۇر (dead weight). يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى بولۇپ ساقلانغان بۇنداق قوشۇمچە قىممەتتىن پايدىلىنىپ، پايدا ۋە كىرىمگە ئېرىشىش تەشنالىقى كرېدىت تۈزۈمى ۋە قىممەتكە ئىگە ئاكسىيەدە تىرىشىشنى نىشان قىلدى. شۇ سەۋەبتىن پۇل كاپىتالى باشقا بىر شەكىلدە كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش سىستېمىسىنىڭ ئالغا ئىلگىرىلىشى ۋە زور دەرىجىدە تەرەققىي قىلىشىغا ئىنتايىن چوڭ تەسىر كۆرسىتىدۇ.

فۇنكسىيە ئۆتىگەن كاپىتال (قوشۇمچە مەھسۇلات ئۆزىنىڭ فۇنكسىيە ئۆتىشى تۈپەيلىدىن بارلىققا كەلگەن)نىڭ ئومۇمىي سوممىسى قانچە كۆپ بولسا، يوشۇرۇن پۇل كاپىتالىغا ئۆزگەرگەن قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ مىقدارىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ. لېكىن ھەر يىلى تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدىغان يوشۇرۇن پۇل كاپىتالىنىڭ مىقدارى مۇتلەق كۆپەيگەندە، بۇنداق كاپىتالنىڭ پارچىلىنىشى تېخىمۇ ئوڭايلىشىدۇ. شۇڭا، بۇنداق كاپىتالنى تېخىمۇ تېز سۈرئەتتە بىر ئالاھىدە كارخانىغا سېلىشقا بولىدۇ، بۇ كارخانا بىر كاپىتالىستنىڭ قولىدىكى كارخانا بولسىمۇ ياكى باشقا بەزى



كىشىلەر (مەسىلەن، مىراس بۆلۈشكە قاتناشقان ئائىلە ئەزالىرى قاتارلىقلار)نىڭ قولىدىكى كارخانا بولسىمۇ ئوخشاش، بۇ يەردىكى پۇل كاپىتالىنىڭ پارچىلىنىشى: يېڭى پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە يېڭى بىر مۇستەقىل كارخانىغا سېلىش ئۈچۈن، ئەسلىدىكى كاپىتالدىن پۈتۈنلەي ئايرىلىشنى كۆرسىتىدۇ.

قوشۇمچە مەھسۇلاتنى سېتىۋالغۇچى A، A′، A″ قاتارلىقلار ( I ) ئېرىشكەن قوشۇمچە مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ بىۋاسىتە نەتىجىسىدۇر، بۇ ئىشلەپچىقىرىش جەريانى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىمۇ ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى ئالدىن تاپشۇرغاندىن باشقا، يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ ئوبوروت قىلىشنى شەرت قىلمايدۇ، ئۇنىڭدىن قالسا، ئۇلار شۇنى دەپ كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى رېئال ئاساس بىلەن تەمىنلەيدۇ ھەم يوشۇرۇن ئۆستۈرمە كاپىتالنى ئەمەلىي ئىشلەپچىقىرىدۇ، ئەكسىچە، B، B′، B″ قاتارلىقلار ( I ) نىڭ ئەھۋالى باشقىچە بولىدۇ. 1. A، A′، A″ قاتارلىقلارنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى پەقەت B، B′، B″ قاتارلىقلارنىڭ قولىدىلا ئاندىن ئەمەلىي ئۆستۈرمە ئۆزگەرمەس كاپىتال سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ (بىز ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ يەنە بىر ئامىلى — ئۆستۈرمە ئەمگەك كۈچى، يەنى ئۆستۈرمە ئۆزگىرىشچان كاپىتال توغرىسىدا ۋاقىتىنچە توختالمايمىز)؛ 2. بۇنداق قوشۇمچە مەھسۇلات B، B′، B″ قاتارلىقلارنىڭ قولىغا يېتىپ بېرىشى بىلەن ئۇلار بۇنداق قوشۇمچە مەھسۇلاتنى سېتىۋالىدىغان يەنە بىر خىل ئوبوروت ھەرىكىتىگە ئېھتىياجلىق بولىدۇ.

بىرىنچى نۇقتا توغرىسىدا، بۇ يەردە A، A′، A″ ( I ) نىڭ كۆپ قىسىم قوشۇمچە مەھسۇلاتى (يوشۇرۇن ئۆستۈرمە ئۆزگەرمەس كاپىتال) گەرچە شۇ يىلى ئىشلەپچىقىرىلغان

بولسىمۇ ، لېكىن كېيىنكى يىللىغا بارغاندا ، ھەتتا تېخىمۇ كېيىنكى ۋاقىتتا ئاندىن B ، B′ ، B″ ( I ) قولىدىكى سانائەت كاپىتالى بولۇپ ئەمەلىي فۇنكسىيە ئۆتەيدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەك ؛ ئىككىنچى نۇقتا توغرىسىدا ، ئوبوروت جەريانىدا زۆرۈر بولغان پۇل قەيەردىن كېلىدۇ ؟ دېگەن مەسىلە كېلىپ چىقىدۇ .

B ، B′ ، B″ قاتارلىقلار ( I ) ئىشلەپچىقارغان مەھسۇلات ناتۇرال شەكىلدە قايتىدىن ئوخشاش بىر ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا كىرگەنىكەن ، ناھايىتى ئېنىقكى ، ئۇلارنىڭ بىر قىسىم قوشۇمچە مەھسۇلاتىمۇ مۇناسىپ ھالدا بىۋاسىتە (ئوبوروتنى ۋاسىتە قىلماي ) ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئۆزگىرىدۇ ھەم ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئۇستىلىمە ئاملى سۈپىتىدە بۇ جەريانغا كىرىدۇ . ئەمما ، بۇنىڭغا ماس ھالدا ئۇلار A ، A′ قاتارلىقلار ( I ) نىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى پۇلغا ئايلاندۇرمايدۇ . بۇلارنى تىلغا ئالمىساق ، ئۇنداقتا پۇل يەنە نەدىن كېلىدۇ ؟ بىزگە مەلۇمكى ، ئۇلار A ، A′ قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئۆزلىرىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى سېتىش ئارقىلىق ئۆز ساقلانما پۇلىنى شەكىللەندۇردى ھەم نىشانىغا يەتتى : ئەمدى ئۇلارنىڭ پۇل ساقلاش شەكلىدە جۇغلىغىنى يوشۇرۇن پۇل كاپىتالىدىنلا ئىبارەت ، شۇڭا ئەمەلىي ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتىشى كېرەك . لېكىن بۇنداق بولغاندا ، بىز بۇ يەردە پەقەت گەپ ئەگىتىپلا يۈرگەن بولىمىز . مەسىلە يەنىلا شۇكى ، B قاتارلىقلار ( I ) ئىلگىرى ئوبوروتتىن چىقىرىۋالغان ھەم جۇغلىغان پۇل نەدىن كەلگەن ؟

بىز ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرۈش ئارقىلىق I تۈركۈم ۋە II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قوشۇمچە



مەھسۇلاتىنى ئالماشتۇرۇشقا قولايلىق بولۇشى ئۈچۈن ، ئۇلارنىڭ قولىدا بەلگىلىك مىقداردا پۇل بولۇشى كېرەكلىكىنى بىلگەنىدۇق . ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا ، كىرىم سۈپىتىدىلا ئىستېمال ماتېرىياللىرىغا ئىشلىتىلىدىغان پۇل مۇشۇ ھەرقايسى كاپىتالىستلارنىڭ تاۋارلىرىنى ئالماشتۇرۇشتا ئالدىن تۆلىگەن پۇلىنىڭ ئاز - كۆپلۈكىگە ئاساسەن ، ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ ؛ كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا ، ئوخشاش پۇل تەكرار نامايان بولىدۇ ، لېكىن ئۇلارنىڭ فۇنكسىيىسى ئۆزگىرىدۇ . A ۋە B قاتارلىقلار ( I ) قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى ئۇستىلىمە يوشۇرۇن پۇل كاپىتالىغا ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن نۆۋەت بىلەن پۇل بېرىپ تۇرىدۇ ھەم يېڭىدىن شەكىللەنگەن پۇل كاپىتالنى سېتىۋېلىش ۋاستىسى سۈپىتىدە نۆۋەت بىلەن يەنە ئوبوروتقا سالىدۇ .

بۇ يەردىكى بىردىنبىر ئالدىنقى شەرت : دۆلەت ئىچىدە ھازىر پۇل مىقدارى (ئوبوروت سۈرئىتى قاتارلىقلار ئۆزگەرمىگەن دەپ پەرەز قىلىنسۇن ) ھەم رېئال ئوبوروت ئېھتىياجىغا ھەم ساقلانما پۇل غەملەش ئېھتىياجىغا تولۇق ماسلىشىشى كېرەك . شۇڭا دەل بىز بىلگەنىدەك ، بۇ ئالدىنقى شەرت ئاددىي تاۋار ئوبوروتىدىمۇ ھازىرلىنىشى كېرەك . بۇ يەردە ساقلانما پۇلنىڭ فۇنكسىيىسى باشقىچە بولىدۇ . نەق پۇل مىقدارى تېخىمۇ كۆپ بولۇشى كېرەك . چۈنكى : 1 . كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا بارلىق مەھسۇلات (يېڭى ئىشلەپچىقىرىلغان قىممەت مېتاللار ۋە ئىشلەپچىقارغۇچىلار ئۆزلىرى ئىستېمال قىلغان ئاز مىقداردىكى مەھسۇلاتلار بۇنىڭ سىرتىدا ) تاۋار سۈپىتىدە ئىشلەپچىقىرىلىدۇ . شۇڭا ، پۇلغا ئايلىنىش باسقۇچىدىن ئۆتۈشى كېرەك ؛ 2 . كاپىتالىزم ئاساسىدا ، تاۋار كاپىتالىنىڭ مىقدارى ۋە ئۇنىڭ قىممەت مىقدارى مۇتلەق

هالدا كۆپىيىپلا قالماي ، يەنە چەكسىز تېز سۈرئەتتە كۆپىيىدۇ ؛ 3 . كۈنسېرى كۆپىيىۋاتقان ئۆزگىرىشچان كاپىتال توختىماي پۇل كاپىتالغا ئايلىنىشى كېرەك ؛ 4 . يېڭى پۇل كاپىتالىنىڭ شەكىللىنىشى ۋە ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىش بىرلا ۋاقىتتا بىللە ئېلىپ بېرىلىدىغان بولغاچقا ، ئۇلارنىڭ پۇل ساقلاش ماتېرىيالى تەييار بولۇشى كېرەك . — يۇقىرىقىلاردىن كۆرۈنۈپ تۇرۇپتىكى ، بۇ كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەڭ دەسلەپكى باسقۇچى ، يەنى مېتال ئوبوروتى ئاساسلىق ئورۇننى ئىگىلىگەن ھەم قوشۇمچە كرېدىت تۈزۈمى بولغان باسقۇچقا تولۇق تەتبىقلانسا ، مېتال ئوبوروتى ئاساس قىلىنغان كرېدىت تۈزۈمىنىڭ ئەڭ تەرەققىي تاپقان باسقۇچىغىمۇ تەتبىقلىنىدۇ . بىر تەرەپتىن ، قىممەت مېتاللارنى ئۈستىلەپ ئىشلەپچىقىرىش بەزىدە ئېشىپ ، بەزىدە كېمىيىپ كەتسە ، نىسبەتەن ئۇزۇن مەزگىل ئىچىدىلا ئەمەس ، يەنە ئىنتايىن قىسقا مەزگىل ئىچىدىمۇ تاۋار باھاسىنى قالايمىقانلاشتۇرۇۋېتىدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، پۈتكۈل كرېدىت مېخانىزمى داۋاملىق ھەر خىل مەشغۇلات ، ئۇسۇل ۋە تېخنىكا ئەسلىھەلىرى ئارقىلىق رېئال مېتال ئوبوروتىنى نىسپىي ھالدا ، كۈنسېرى تارىيىدىغان ئەڭ كىچىك دائىرىدە چەكلەپ قويىدۇ ، بۇنىڭ بىلەن پۈتكۈل مېخانىزمنىڭ سۈنئىي خاراكتېرى شۇنىڭدەك نورمال ئىلگىرىلەشنى قالايمىقانلاشتۇرىدىغان پۇرسەتلەرمۇ مۇناسىپ ھالدا كۆپىيىدۇ .

يوشۇرۇن يېڭى پۇل كاپىتالىنى نەق كاپىتال قىلىپ ئىشلەتكەن B ، B′ ، B″ قاتارلىقلار ( I ) ئۆز مەھسۇلاتلىرى (ئۇلارنىڭ بىر قىسىم قوشۇمچە مەھسۇلاتلىرى )نى ئۆزئارا سېتىۋېلىشى ۋە سېتىشى مۇمكىن . نورمال ئەھۋالدا ، قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ ئوبوروتى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىگەن پۇل B قاتارلىقلار



ئۆزلىرىنىڭ تاۋار ئوبوروتى ئۈچۈن ئالدىن تۆلىگەن پۇلنىڭ ئوخشاش نىسبىتى بويىچە ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ . ئەگەر پۇل تۆلەش ۋاسىتىسى سۈپىتىدە ئوبوروت قىلىنغان بولسا ، بۇ يەردە پەقەت ئۆزئارا سېتىش ۋە سېتىۋېلىشنى خالاس قىلمىغاندىلا ، ئاندىن پەرق سوممىسى تۆلىنىدۇ . لېكىن مۇھىم بولغىنى شۇكى ، ھەرقايسى جايلاردىكى ئەڭ ئاددىي ، ئەڭ ئىپتىدائىي مېتال ئوبوروتىنى ئالدى بىلەن مۇشۇ يەردىكىگە ئوخشاش دەپ پەرەز قىلىش كېرەك ، چۈنكى ، شۇنداق بولغاندىلا ، ئاندىن پۇلنىڭ ئېقىپ كېتىشى ۋە ئېقىپ كېلىشى ، پەرق سوممىسىنىڭ خالاس قىلىنىشى ، قىسقىسى كرېدىت تۈزۈمىدە ئاڭلىق تەڭشەش جەريانى بولۇپ ئىپادىلىنىدىغان بارلىق ئامىللار كرېدىت تۈزۈمىنىڭ سىرتىدا مۇستەقىل مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدىغان نەرسە بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ ، شەيئىلەرمۇ كېيىن ئەكس ئەتتۈرۈلىدىغان شەكىلدە ئەمەس ، بەلكى تەبىئىي شەكىلدە ئىپادىلىنىدۇ .

## 3 . ئۇستىلىمە ئۆزگىرىشچان كاپىتال

يۇقىرىدا بىز پەقەت ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتالنىلا تەكشۈردۇق . ئەمدى ئۇستىلىمە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى تەكشۈرۈشكە ئۆتىمىز .

بىرىنچى تومدا بىز كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدا ، ئەمگەك كۈچىنىڭ ھەمىشە تەييارلىنىپ بولىدىغانلىقى ، زۆرۈر تېپىلغاندا ، ياللانما ئىشچىلار سانىنى كۆپەيتىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوقلىقى ، يەنى ئەمگەك كۈچى مىقدارىنى كۆپەيتمەيمۇ تېخىمۇ كۆپ ئەمگەكنى ئىلگىرى سۈرگىلى بولىدىغانلىقى توغرىسىدا تەپسىلىي مۇھاكىمە ئېلىپ باردۇق . شۇڭا ، بۇ يەردە ۋاقىتىنچە ئۇ ھەقتە

يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ توختىلىپ ئولتۇرمايمىز، بەلكى يېڭىدىن شەكىللەنگەن پۇل كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئۆزگىرىدىغان قىسمىنىڭ ئۆزگىرىدىغان چاغدا ئەمگەك كۈچىنى تاپالايدىغانلىقىنىلا پەرەز قىلىپ ئۆتىمىز. بىز بىرىنچى تومدا يەنە بەلگىلىك كاپىتال جۇغلانمىسىسىزمۇ بەلگىلىك دائىرىدە ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنى كېڭەيتەلەيدىغانلىقى توغرىسىدا توختالغانىدۇق. لېكىن بۇ يەردە مۇئەييەن مەنىدىكى كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى سۆزلىنىدىغان بولغاچقا، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېڭىيىشى قوشۇمچە قىممەتنى ئۈستىلىمە كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشنى شەرت قىلىدۇ. يەنى، كېڭەيتىش ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسى بولغان كاپىتالنى شەرت قىلىدۇ.

ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچى بىر قىسىم ئالتۇن قوشۇمچە قىممىتىنى يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە جۇغلايدۇ؛ بەلگىلىك مىقدارغا يەتكەن ھامان ئۇنى بىۋاستە يېڭى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ، بۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى سېتىپ ئولتۇرمايدۇ؛ ئوخشاشلا، ئۇنى بىۋاستە ئۆزگەرمەس كاپىتال ئامىلىغا ئايلاندۇرىدۇ. ئەمما، كېيىنكى خىل ئەھۋالدا، ئۇ ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ بۇ ماددىي ئامىللىرىنى تېپىشى كېرەك، ياكى بولمىسا يۇقىرىدا چۈشەندۈرگىنىمىزگە ئوخشاش، ھەربىر ئىشلەپچىقارغۇچى مالنى زاپاس ساقلاش ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىپ، ئاندىن تەييار مەھسۇلاتلىرىنى بازارغا ئاپىرىدۇ، ياكى ھەربىر ئىشلەپچىقارغۇچى مالنى زاكاز ئۈچۈن ئىشلەپچىقىرىدۇ دەپ پەرەز قىلىش كېرەك. بۇ ئىككى خىل ئەھۋالدا، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئەمەلىي كېڭىيىشى شەرت قىلىنىدۇ، يەنى قوشۇمچە مەھسۇلات شەرت قىلىنىدۇ؛ ئالدىنقى ئەھۋالدا، قوشۇمچە مەھسۇلات ئەمەلىي مەۋجۇت بولىدۇ، كېيىنكى ئەھۋالدا،



قوشۇمچە مەھسۇلات يوشۇرۇن مەۋجۇت بولۇپ تەمىنلەيدۇ.

## II . II تۈركۈمدىكى جۇغلانما

يۇقىرىدا بىز A، A′، A″ (I) ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى سېتىپ بېرىشىمۇ I تۈركۈمدىكى B، B′، B″ قاتارلىقلارغا تەۋە دەپ پەرەز قىلغانىدۇق. ئەمدى بىز (I) A ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى II تۈركۈمدىكى B غا سېتىپ بېرىش ئارقىلىق، ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى پۇلغا ئايلاندۇرىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. بۇنداق ئەھۋالنىڭ كېلىپ چىقىشىدىكى سەۋەب، (I) A ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىنى (II) B گە سېتىپ بەرگەندىن كېيىن، ئۇلارپلا ئىستېمال ۋاسىتىلىرى سېتىۋالمايدۇ، يەنى ئۇنىڭ بۇ جەھەتتە ئېلىپ بارغىنى پەقەت بىر تەرەپلىمىلىك سېتىشتىنلا ئىبارەت. IIc نىڭ تاۋار كاپىتالى شەكلىدىن ئۆزگەرمەس ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئۆزگىرىشى Iv سەۋەبىدىنلا ئەمەس، بەلكى ھېچبولمىغاندا Im نىڭ بىر قىسمىنىڭ ئىستېمال ماتېرىيالى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرغان IIc نىڭ بىر قىسمى بىلەن ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلغانلىقىدىن بولىدۇ؛ ئەمدى A ئۆزىنىڭ Im نى پۇلغا ئايلاندۇرۇشى بۇنداق ئالماشتۇرۇشنىڭ ئېلىپ بېرىلمىغانلىقىدىن بولىدۇ. ئەكسىچە، A ئۆزىنىڭ Im نى سېتىش ئارقىلىق II تۈركۈمدىن ئېرىشكەن پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋالىدۇ، بۇنىڭغا ئىستېمال ۋاسىتىلىرى IIc نى سېتىۋېلىشنىڭ ھاجىتى يوق. شۇڭا، (I) A تەرەپتە گەرچە ئۈستىلىمە يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى شەكىللەنسىمۇ، لېكىن يەنە بىر

تەرەپتىن ( Ⅱ ) B دە قىممەت مىقدارى تەڭ بولغان بىر قىسىم ئۆزگەرمەس كاپىتال تاۋار شەكلىدە توپلىنىپ، ئۆزگەرمەس ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئايلانمايدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، ( Ⅱ ) B نىڭ بىر قىسىم تاۋارلىرى سېتىلمايدۇ، يەنە كېلىپ ئۇنىڭ ئالدى بىلەن مۇشۇنداق بىر قىسىم تاۋارلىرى سېتىلمايدۇ، بۇ بىر قىسىم تاۋارلىرى سېتىلمىغانلىقى ئۈچۈن، ئۇ ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ھەممىسىنى يەنە ئىشلەپچىقىرىش شەكلىگە ئايلاندۇرىدۇ؛ شۇڭا بۇ بىر قىسىم تاۋارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقىدۇ، بۇنداق ئوشۇقچىلىق بۇ قىسىم تاۋارلارنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش، ھەتتا كۆلىمىنى ئۆزگەرتمەي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشقا توسقۇنلۇق قىلىدۇ.

شۇڭا، بۇنداق ئەھۋالدا، ( I ) A تەرەپتىكى ئۇستىلىمە يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى گەرچە قوشۇمچە مەھسۇلات (قوشۇمچە قىممەت )نىڭ پۇلغا ئايلانغان شەكلى بولسىمۇ، لېكىن قوشۇمچە مەھسۇلات (قوشۇمچە قىممەت )نىڭ ئۆزىدىن قارىغاندا، بۇ يەردە ئۇ كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ھادىسىسى ئەمەس، بەلكى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ھادىسىسى بولىدۇ. (I (v + m — قانداقلا بولسۇن، m نىڭ بىر قىسمى Ⅱ c — نى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئۆزگەرمەس كۆلەمدە ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن، ئاخىرىدا Ⅱ c بىلەن ئالماشتۇرۇلۇشى كېرەك. ( I ) A قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى ( Ⅱ ) B گە سېتىپ بەرگەندە، گەرچە ( Ⅱ ) B نى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ مۇناسىپ قىممەت قىسمى بىلەن ناتۇرال شەكىلدە تەمىنلىگەن بولسىمۇ، لېكىن شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئۇ پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىپ، ئۇنىڭغا ئۇلاپلا سېتىۋېلىش ئارقىلىق سېتىشنى تولۇقلىمىغان



بولغاچقا، ( Ⅱ ) B نىڭ تەڭ قىممەتكە ئىگە تاۋار قىسمىنىڭ سېتىلماسلىقىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. شۇڭا، ئەگەر بىزنىڭ نەزەردە تۇتقىنىمىز پۈتكۈل ئىجتىمائىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش — I تۈركۈم ۋە Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىمۇ ئوخشاشلا ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ — بولسا، ئۇنداقتا ( I ) A نىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى يوشۇرۇن پۇل كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشى ( Ⅱ ) B نىڭ قىممەت مىقدارى تەڭ بولغان تاۋار كاپىتالىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش (ئۆزگەرمەس ) كاپىتالغا قايتا ئايلىنالمايدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ؛ بۇ يوشۇرۇن كۆلىمى كېڭەيگەن ئىشلەپچىقىرىشنى ئەمەس، بەلكى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ توسقۇنلۇققا ئۇچرىغانلىقى، يەنى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ يېتەرلىك بولمايۋاتقانلىقىنى بىلدۈرىدۇ. چۈنكى، ( I ) A نىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنىڭ شەكىللىنىشى ۋە سېتىلىشى ئەسلىدىلا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا كۆرۈلىدىغان نورمال ھادىسە. شۇڭا بىز ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئاساسىدىمۇ ئۆزئارا بىر - بىرىنى شەرت قىلغان تۆۋەندىكى ھەر تۈرلۈك ھادىسىلەرنى كۆرىمىز: I تۈركۈمدە يوشۇرۇن ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالى شەكىللىنىدۇ (شۇڭا، Ⅱ تۈركۈمدىكى كۆزقاراش بويىچە قارىغاندا، ئىستېمال يېتەرلىك بولمايدۇ )؛ Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋارلار زاپاس تۇرۇپ قېلىپ، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالغا قايتا ئايلىنالمايدۇ (شۇڭا، Ⅱ تۈركۈمدە نىسپىي ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى كۆرۈلىدۇ )؛ I تۈركۈمدىكى پۇل كاپىتالى ئېھتىياجدىن ئېشىپ كېتىپ، Ⅱ تۈركۈمدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يېتەرلىك بولمايدۇ.

بۇ ھەقتە كۆپ توختىلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق. بىز پەقەت ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى چۈشەندۈرگەندە I تۈركۈم ۋە Ⅱ

تۈركۈمدىكى بارلىق قوشۇمچە قىممەتنىڭ كىرىم سۈپىتىدە خەجلىۋېتىلىدىغانلىقى شەرت ئىكەنلىكىنىلا كۆرسىتىپ ئۆتۈشىمىز كېرەك . ئەمەلىيەتتە ، قوشۇمچە قىممەتنىڭ بىر قىسمى كىرىم سۈپىتىدە خەجلىۋېتىلىدۇ ، يەنە بىر قىسمى كاپىتالغا ئايلاندۇرۇلىدۇ . مۇشۇ شەرت ئاستىدىلا ئاندىن ئەمەلىي جۇغلانما ھاسىل بولىدۇ . جۇغلانما ئىستېمالنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئېلىپ بېرىلىدۇ دېيىلىدىغان بۇ ئادەتتىكى كۆزقاراش كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماھىيىتى بىلەن زىت بولغان خىيالدىنلا ئىبارەت . چۈنكى ، بۇ خىيالدا كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەقسىتى ۋە مۇددىئاسى قوشۇمچە قىممەتنى قولغا كەلتۈرۈش ۋە كاپىتاللاشتۇرۇش ، يەنى جۇغلاش ئەمەس ، بەلكى ئىستېمال دەپ پەرەز قىلىنىدۇ .

---

ئەمدى بىز Ⅱ تۈركۈمدىكى جۇغلانما توغرىسىدا بىرقەدەر تەپسىلىي تەكشۈرۈش ئېلىپ بارىمىز .

Ⅱc تەرەپنىڭ بىرىنچى قىيىنچىلىقى ، يەنى Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋار كاپىتالىنىڭ بىر تەركىبىي قىسمىنى قانداق قىلىپ Ⅱ تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ناتۇرال شەكلىگە ئايلاندۇرۇش مەسىلىسى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش بىلەن مۇناسىۋەتلىك . ئىلگىرىكى فورمۇلادىن پايدىلىنايلى :

I (1000v + 1000m) بىلەن

Ⅱc 2000 ئالماشتۇرۇلىدۇ .

ئەگەر I تۈركۈمدىكى قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ يېرىمى ، يەنى $\frac{1000}{2}$ m ياكى 500 I m يەنە ئۆزگەرمەس كاپىتال بولۇپ ، I تۈركۈمگە قوشۇۋېتىلسە ، ئۇ ھالدا I تۈركۈمدە تۇرۇپ قالغان



بۇ قىسىم قوشۇمچە مەھسۇلات Ⅱc نىڭ ھەرقانداق بىر قىسمىنى قاپلىيالمايدۇ . ئۇ ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئايلانمايدۇ (ئىستېمال ۋاستىلىرىگە ئايلانغان ئەھۋالدا ، I تۈركۈم ۋە Ⅱ تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى بۇ قىسمەن ئوبوروتتا تاۋارلارنىڭ ئۆزئارا ئەمەلىي ئالماشتۇرۇلۇشى كېلىپ چىقىدۇ ، يەنى ئىككى تەرەپ تاۋارلىرىنىڭ ئورنى ئالمىشىدۇ ، بۇ I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار ۋاستىسى قىلىنغان I v 1000 نىڭ Ⅱc 1000 نى قاپلىشىغا ئوخشىمايدۇ ) ، بەلكى I تۈركۈمنىڭ ئۆزىدىكى ئۈستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە ئىشلىتىلىدۇ . ئۇ بۇ فۇنكسىيىسىنى I تۈركۈم ۋە Ⅱ تۈركۈمدە بىرلا ۋاقىتتا ئورۇندىيالمايدۇ . كاپىتالىست ھەم ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنىڭ قىممىتىنى ئىستېمال ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلىۋېتەلمەيدۇ ، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە بۇ قوشۇمچە مەھسۇلات ئۈستىدە ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالى ئېلىپمۇ بارالمايدۇ ، يەنى ئۇنى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغىمۇ قوشۇۋېتەلمەيدۇ . شۇڭا ، Ⅱc 2000 غا ئايلىنالايدىغىنى I (v + m) 2000 ئەمەس ، بەلكى 1500 ، يەنى I (1000v+500m) . بۇنداق بولغاندا ، Ⅱc 500 ئۆزىنىڭ تاۋار شەكلىدىن Ⅱ تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش (ئۆزگەرمەس ) كاپىتالغا قايتا ئايلىنالمايدۇ . بۇنىڭ بىلەن Ⅱ تۈركۈمدە ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقىدۇ ، ئوشۇقچىلىق دەرىجىسى دەل I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كېڭەيگەن دەرىجىسى بىلەن ماس كېلىدۇ . Ⅱ تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى شۇ ۋەجىدىن بەلكىم I تۈركۈمگە تەسىر كۆرسىتىپ ، I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرىدىكى 1000 نى ئىشلىتىدۇ ، بۇ پەقەت

قىسمەن قايتىپ كېلىش بولىدۇ، شۇڭلاشقا، بۇ 1000 مۇ ئۆزگىرىشچان پۇل كاپىتالى شەكلىدە I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا قايتىپ كەلمەيدۇ. بۇ ۋاقىتتا I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىشنىلا مەقسەت قىلغان بولغاچقا، كۆلىمى ئۆزگەرمىگەن ئىشلەپچىقىرىشنىڭمۇ توسالغۇغا ئۇچرايدىغانلىقىنى تونۇپ يېتىدۇ. بۇ يەردە يەنە شۇنىڭغا دىققەت قىلىش كېرەككى، I تۈركۈمدە ئەمەلىيەتتە پەقەت ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يۈز بېرىدۇ، فورمۇلىدا كۆرسىتىلگەن ئامىللار پەقەتلا كەلگۈسىدىكى كېڭەيتىش، مەسىلەن، كېيىنكى يىلىدىكى كېڭەيتىش، ئوخشاش بولمىغان بىرىكتۈرۈش ئېلىپ بېرىش قاتارلىقلاردۇر.

بەزىلەر بۇ قىيىنچىلىقتىن قۇتۇلۇش مەقسىتىگە يېتىش ئۈچۈن، كاپىتالىستنىڭ ئىسكىلاتىغا قويۇپ قويۇلغان، ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا بىۋاسىتە ئايلاندۇرغىلى بولمايدىغان 500 II c نى ھەرگىزمۇ ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى ئەمەس دەپ قارىشى مۇمكىن. ئەكسىچە، ئۇ تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر زۆرۈر ئامىلىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ، بىز بۇ ئامىلغا ئىنچىكە سەل قاراپ كەلدۇق. بىز پۇل زاپىسىنىڭ نۇرغۇن نۇقتىلاردا جۇغلىنىشى كېرەكلىكىنى بىلىمىز، شۇڭا، ئۇ ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنىشى كېرەك، بۇ ئېھتىمال قىسمەن ھالدا I تۈركۈمدىكى يېڭى پۇل كاپىتالىنى شەكىللەندۈرسە، قىسمەن ھالدا بارا ـ بارا خوراۋاتقان تۇراقلىق كاپىتالنىڭ قىممىتىنى ۋاقىتىنچە پۇل شەكلىدە ساقلاپ قېلىشى مۇمكىن. لېكىن فورمۇلىدا كۆرسىتىلگەن پەرەز تۈپەيلىدىن بارلىق پۇل ۋە بارلىق تاۋار باشلىنىشتىلا I تۈركۈم ۋە II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ قولىدا تۇرىدۇ، سودىگەر، پۇل تىجارەتچىسى، بانكىرلارمۇ،



ئىستېمال قىلىپلا تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا بىۋاسىتە قاتناشمايدىغان سىنىپلارمۇ مەۋجۇت بولمايدۇ. شۇڭا، بۇ يەردە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن ئىبارەت بۇ ماشىنىنى داۋاملىق ھەرىكەتلەندۈرۈش ئۈچۈن، بۇ ھەرقايسى ئىشلەپچىقارغۇچىلارنىڭ قولىدا تاۋار زاپىسى ئۈزلۈكسىز شەكىللىنىپ تۇرۇشى كېرەك. شۇڭلاشقا، II تۈركۈم كاپىتالىستلار ئىسكىلاتىدىكى 500 II c ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنىڭ تاۋار زاپىسىغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. مۇشۇنداق تاۋار زاپىسى بولغاندا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىستېمال جەريانىنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرغىلى بولىدۇ، يەنى بۇ يەردە بىر يىلدىن كېيىنكى يىلغا ئۆتكىلى بولىدۇ. بۇ يەردە كېيىنكى يىلى قۇرۇق قول قالماسلىق ئۈچۈن، يەنىلا ساتقۇچىنىڭ، شۇنداقلا ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ قولىدا تۇرۇۋاتقان ئىستېمال فوندىنى بۇ يىلدىلا ئىشلىتىپ تۈگىتىۋەتمەسلىك كېرەك، بۈگۈندىن ئەتىگىچە بولسىمۇ ئۇنداق قىلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى، بۇنداق تاۋار زاپىسى — گەرچە ئۇنىڭ مىقدارى ئۆزگىرىپ تۇرسىمۇ — ئۈزلۈكسىز يېڭىدىن شەكىللىنىپ تۇرۇشى كېرەك. شۇڭا، II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقارغۇچىلىرىمىز زاپاس پۇل كاپىتالىغا ئىگە بولۇشى كېرەك، شۇنداق بولغاندا، ئۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىنىڭ بىر قىسمى ۋاقىتىنچە تاۋار شەكلىگە توپلانغان بولسىمۇ، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنى داۋاملاشتۇرالىشى مۇمكىن، پەرەز بويىچە بولغاندا، ئۇلار بارلىق سودىگەرلەر كەسپى بىلەن ئىشلەپچىقىرىش كەسپىنى بىرلەشتۈرىدۇ. شۇڭا، ئۇلارمۇ ئۆستىلمە پۇل كاپىتالىغا ئىگە بولۇشى كېرەك، بۇنداق كاپىتال تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىنىڭ تۈرلۈك فۇنكسىيىسىدە ھەر خىل كاپىتالىستلارنىڭ

مۇستەقىل فۇنكسىيىسىگە ئايلانغاندا ، سودىگەرلەرنىڭ قولىدا بولىدۇ .

بىز يۇقىرىقى كۆزقاراشلارغا تۆۋەندىكىدەك رەددىيە بېرىمىز . 1 . بۇنداق تاۋار زاپىسى ھەم ئۇنىڭ زۆرۈرلۈكى I تۈركۈم ۋە II تۈركۈمدىكى بارلىق كاپىتالىستلارغا تەتبىقلىنىدۇ . ئۇلارنى نوقۇل ھالدىكى تاۋار ساتقۇچى دەپ قارىغاندا ، ئۇلار ئوخشاش بولمىغان تۈردىكى تاۋارلارنى سېتىش ئارقىلىق پەرقلىنىدۇ . II تۈركۈمدىكى تاۋارنىڭ زاپىسى I تۈركۈمدىكى تاۋاردا ئاۋۋال زاپاس بولۇشنى شەرت قىلىدۇ . ئەگەر بىز بىر تەرەپنىڭ بۇنداق زاپىسىغا سەل قارىساق ، يەنە بىر تەرەپنىڭ زاپىسىغىمۇ جەزمەن سەل قاراپ قالىمىز ، ئىككىلا تەرەپنى تولۇق ئويلاشساق ، مەسىلىدە ھېچقانداق ئۆزگىرىش يۈز بەرمەيدۇ . — 2 . ئەگەر II تۈركۈم تەرەپتە ، بۇ يىل ئاخىرلاشقاندا كېيىنكى يىلغا تاۋار زاپىسى قالدۇرۇپ قويغان بولسا ، ئۇ ھالدا ئوخشاشلا II تۈركۈم تەرەپتە ، بۇ يىل باشلانغاندا ئالدىنقى يىلدىن تاۋار زاپىسىغا ئېرىشىدۇ . شۇڭا ، يىللىق تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەھلىل قىلغاندا ، يەنى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئۇنىڭ ئابستراكت ئىپادىسىگە قايتۇرغاندا ، ھەر ئىككىلىسىنى ئېتىباردىن ساقىت قىلىشىمىز كېرەك . بىز بارلىق ئىشلەپچىقىرىشنى بۇ يىللىق ئىشلەپچىقىرىشقا كىرگۈزگەنىكەنمىز ، بۇ يىلدىن كېيىنكى يىلغا قالغان تاۋار قالدۇقىنىمۇ ئۇنىڭغا كىرگۈزۈشىمىز ، لېكىن ، يەنە بىر تەرەپتىن بۇ يىل بۇلتۇرقىدىن ئېرىشكەن تاۋار زاپىسىنى چىقىرىۋېتىشىمىز كېرەك . شۇڭا ، ئەمەلىيەتتە ئوتتۇرىچە يىللىق ئومۇمىي مەھسۇلات بىزنىڭ ئانالىز ئوبيېكتىمىز بولىدۇ . — 3 . بىز ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرگەندە بۇ يەردىكىدەك ئۆزىنى چەتكە ئېلىشقا تېگىشلىك قىيىنچىلىققا يولۇقمىغان ئىدۇق . بۇ ئاددىي



پاكىت بىزنىڭ بۇ يەردە بىر ئالاھىدە ئەھۋالغا چېتىلىپ قالغانلىقىمىزنى ، بۇ ئەھۋال پەقەت I تۈركۈمدىكى ھەرقايسى ئامىللار ئوتتۇرىسىدا (تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىن ئېيتقاندا ) ئوخشاش بولمىغان بىرىكمە بولغانلىقى سەۋەبىدىن يۈز بېرىدىغانلىقىنى ، بۇنداق بىرىكمە ئۆزگىرىشى بولمىسا ، كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەرگىز ۋۇجۇدقا چىقمايدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ .

## III . جۇغلانمىنى فورمۇلا ئارقىلىق چۈشەندۈرۈش

ئەمدى بىز تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تۆۋەندىكى فورمۇلا بويىچە تەكشۈرىمىز :

فورمۇلا (a)
$$\left.\begin{array}{l} \text{I} .\ 4000c + 1000v + 1000m = 6000 \\ \text{II} .\ 1500c + 376v + 376m = 2252 \end{array}\right\} \text{جەمئىي} = 8252.$$

ئالدى بىلەن يىللىق ئىجتىمائىي مەھسۇلاتنىڭ ئومۇمىي سوممىسى 8252 نىڭ بىرىنچى فورمۇلىدىكى ئومۇمىي سومما 9000 دىن ئاز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەك . بىز خېلى كۆپ بولغان ئومۇمىي سوممىنى ، مەسىلەن ، ئون ھەسسە كۆپەيگەن سوممىنى پەرەز قىلساقمۇ بولىۋېرىدۇ . ئەمما بۇ يەردە بىرىنچى فورمۇلىدىكىدىن ئاز بولغان ئومۇمىي سوممىنى تاللاش كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش (بۇ يەردە بۇنداق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش كۆپرەك مەبلەغ سېلىپ ئېلىپ بېرىلغان

ئىشلەپچىقىرىشنىلا كۆرستىدۇ )نىڭ مەھسۇلاتىنىڭ مۇتلەق مىقدارى بىلەن مۇناسىۋەتسىز ئىكەنلىكىنى ھەقىقىي ئېنىق چۈشەندۈرۈشنى ، شۇنداقلا بەلگىلىك مىقداردىكى تاۋارغا نىسبەتەن ئېيتقاندا ، كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئېھتىياجلىق بولغان ئالدىنقى شەرتى بەلگىلەنگەن مەھسۇلاتنىڭ ھەر خىل ئامىللىرىنىڭ ئوخشاش بولمىغان بىرىكمە ھاسىل قىلىنغانلىقىنى ياكى ئوخشاش بولمىغان فۇنكسىيە بەلگىلىمىسى بولىدىغانلىقىنى ئېنىق چۈشەندۈرۈشنى مەقسەت قىلىدۇ ، شۇڭلاشقا قىممەت مىقدارىدىن ئېيتقاندا ، بۇنداق تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئالدى بىلەن ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىنلا ئىبارەت . ئۆزگەرگىنى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ھەر خىل بەلگىلەنگەن ئامىللىرىنىڭ مىقدارى بولماستىن ، بەلكى سۈپىتىنىڭ بەلگىلىمىسىدۇر ھەمدە بۇنداق ئۆزگىرىش كېيىن كۆرۈلىدىغان كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ماددىي شەرتى بولىدۇ .[58]

ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ئوتتۇرىسىدىكى نىسبەت ئوخشاش بولمىغان ۋاقىتتا ، ئۇنى فورمۇلىدا ئىپادىلىشىمىزمۇ ئوخشىماسلىقى مۇمكىن . مەسىلەن :

$$\text{فورمۇلا}\,(b)\quad \left.\begin{array}{l} \text{I}.\ 4000c + 875v + 875m = 5750 \\ \text{II}.\ 750c + 376v + 376m = 2502 \end{array}\right\} \text{جەمئىي} = 8252.$$

بۇنداق بولغاندا بۇ فورمۇلا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن

(58) بۇ نۇقتا كاپىتالنىڭ جۇغلىنىشى توغرىسدا جېمس مىللى بىلەن س • بېيلى ئوتتۇرىسىدىكى تالاش - تارتىشنى مەڭگۈ ئاخىرلاشتۇردى، بۇ تالاش - تارتىش بىرىنچى توم (22 - باب 5 - پاراگراف 634 بەتتىكى ئىزاھات (65)[106] ) دا باشقا كۆزقاراشتا بايان قىلىنغان، بۇ سانائەت كاپىتالىنىڭ مىقدارى ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا سانائەت كاپىتالى رولىنىڭ كېڭىيىش ئىمكانىيىتىنىڭ بار - يوقلۇقى توغرىسىدىكى تالاش - تارتىش ئىدى. بۇ ھەقتە كېيىن يەنە توختىلىمىز.



تۈزۈلگەندەك ، ھەتتا قوشۇمچە قىممەتنىڭ ھەممىسى كىرىم سۈپىتىدە پۈتۈنلەي خەجلىنىپ ، جۇغلانمىغاندەك كۆرۈنىدۇ . (a) ۋە (b) ئىككى خىل ئەھۋالدا ، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ قىممەت مىقدارى ئوخشاش بولىدۇ ، پەقەت (b) خىل ئەھۋالدىلا ئۇنىڭ ھەر خىل ئامىللىرىنىڭ فۇنكسىيە جەھەتتىكى بىرىكمىسى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئوخشاش كۆلەم بويىچە قايتا باشلايدۇ ، ئەمما (a) خىل ئەھۋالدا يىللىق مەھسۇلاتنىڭ ھەر خىل ئامىللىرىنىڭ فۇنكسىيە جەھەتتىكى بىرىكمىسى كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ناتۇرال ئاساسىنى شەكىللەندۈرىدۇ . (b) خىل ئەھۋالدا (875v + 875m) I = 1750 I (v + m) بىلەن 1750 II c ئالماشتۇرۇلغاندا قالدۇق بولمايدۇ . لېكىن (a) خىل ئەھۋالدا ، (1000v + 1000m) I = 2000 I (v + m) بىلەن 1500 II c ئالماشتۇرۇلغاندا 500 I m قالدۇق ئېشىپ قېلىپ I تۈركۈم جۇغلانمىنى جۇغلاشقا ئىشلىتىلىدۇ .

ئەمدى بىز فورمۇلا (a) توغرىلىق تېخىمۇ تەپسىلىي تەھلىل ئېلىپ بارىمىز . I تۈركۈم ۋە II تۈركۈم قوشۇمچە قىممەتنىڭ يېرىمىنى جۇغلىسا ، يەنى ئۇنى كىرىم سۈپىتىدە خەجلىمەي ئۇستىلىمە كاپىتال ئامىلىغا ئايلاندۇرىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى . 1000 I m نىڭ يېرىمى = 500 بۇ خىل ياكى ئۇ خىل شەكىلدە جۇغلىنىپ ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە سېلىنىدىغانلىقى ، يەنى ئۇستىلىمە ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالى قىلىنىدىغانلىقى ئۈچۈن I (1000v + 500m) لا كىرىم سۈپىتىدە خەجلىنىدۇ . شۇڭا ، II c نىڭ نورمال مىقدارىمۇ بۇ يەردە پەقەت 1500 لا بولىدۇ . (v + m) I 1500 بىلەن 1500 II c ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشنى يەنە تەتقىق قىلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق ، چۈنكى ئۇ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى سۈپىتىدە ئاللىقاچان

بايان قىلىنغان ؛ 4000 I c نىمۇ قايتا تەكشۈرۈشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق . چۈنكى ، 4000 I c مۇ قايتىدىن باشلىنىدىغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىش (بۇ قېتىم كېڭەيگەن كۆلەم بويىچە ئېلىپ بېرىلىدۇ ) ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلىدىغان قايتا بىرىكىش بولۇپ ، ئوخشاشلا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانى سۈپىتىدە بايان قىلىنغان .

بۇ يەردىن بىردىنبىر تەتقىق قىلىشقا تېگىشلىك بولغىنى 500 I m بىلەن Ⅱ (376v + 376m) . بىر تەرەپتىن ، I تۈركۈم بىلەن Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئىچكى مۇناسىۋىتى تەكشۈرۈلىدۇ ، يەنە بىر تەرەپتىن ، ئىككى تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى ھەرىكەت تەكشۈرۈلىدۇ . چۈنكى بىز Ⅱ تۈركۈمنىڭمۇ يېرىم قوشۇمچە قىممىتىنىڭ توپلىنىدىغانلىقىنى پەرەز قىلغان بولغاچقا ، بۇ يەردە 188 كاپىتالغا ئۆزگىرىشى كېرەك ، بۇنىڭ ئىچىدە $\frac{1}{4} = 47$ ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئۆزگىرىشى كېرەك ، پۈتۈن سان بولۇشى ئۈچۈن 48 ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئۆزگىرىشى كېرەك دېيىشكە بولىدۇ ؛ قالغان 140 ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئۆزگىرىشى كېرەك .

بۇ يەردە بىز يېڭى بىر مەسىلىگە دۇچ كېلىمىز ، بۇ مەسىلىنىڭ مەۋجۇتلۇقى ئادەتتىكى چۈشەنچە بىلەن ئېيتقاندا غەلىتە بىلىنىشى مۇقەررەر ، چۈنكى ، ئادەتتىكى چۈشەنچە بويىچە بولغاندا بىر خىل تاۋار ھەممىشە يەنە بىر خىل تاۋار بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ ياكى تاۋار ھەممىشە پۇل بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ ؛ بۇ پۇل يەنە بىر خىل تاۋار بىلەن ئالماشتۇرۇلىدۇ . 140 Ⅱ m پەقەت تاۋار I m دىكى ئوخشاش قىممەت سوممىسىغا ئىگە قىسمى بىلەن قاپلىنىدىغانلىقى ئۈچۈنلا ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا ئايلىنالايدۇ .



ناھايىتى روشەنكى ، I m دىكى Ⅱ m بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان قىسمى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىدىن ھاسىل بولغان بولۇشى كېرەك ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىشقىمۇ ، ياكى Ⅱ تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىشقىمۇ كىرەلەيدىغان بولۇشى ياكى پەقەت Ⅱ تۈركۈمدىكىلا ئىشلەپچىقىرىشقا كىرەلەيدىغان بولۇشى كېرەك . بۇنداق قاپلاش Ⅱ تۈركۈم تەرەپنىڭ بىر تەرەپلىمىلىك سېتىۋېلىشى تۈپەيلىدىنلا ئېلىپ بېرىلىدۇ . چۈنكى ، بىز تەكشۈرىدىغان قوشۇمچە مەھسۇلات 500 I m نىڭ ھەممىسى I تۈركۈمدىكى جۇغلانمىغا ئىشلىتىلىدۇ ، شۇڭا Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋار بىلەن ئالماشتۇرۇشقا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ ؛ باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا ، I تۈركۈمدىكى بۇ قوشۇمچە مەھسۇلاتلار بىرلا ۋاقىتتا ھەم جۇغلانمىغا ھەم ئىستېمالغا ئىشلىتىلسە بولمايدۇ . شۇنىڭ ئۈچۈن Ⅱ تۈركۈم 140 I m نى نەق پۇلغا سېتىۋېلىشى كېرەك . لېكىن بۇنداق خەجلىگەن پۇل كېيىن Ⅱ تۈركۈمنىڭ تاۋارلىرىنى I تۈركۈمگە سېتىپ بېرىشى سەۋەبىدىن ئۇ تەرەپكە قايتىپ بارمايدۇ ھەمدە ھەر يىللىق يېڭى ئىشلەپچىقىرىشتا ، بۇنداق ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمى كېڭەيگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشلا بولىدىكەن ، بۇنداق جەريان توختىماي تەكرار بولۇپ تۇرىدۇ . Ⅱ تۈركۈم ئۈچۈن ئېيتقاندا ، بۇ مەقسەت ئۈچۈن زۆرۈر بولغان پۇل مەنبەسى نەدىن كېلىدۇ ؟

لېكىن Ⅱ تۈركۈمنىڭ يېڭى پۇل كاپىتالىنى شەكىللەندۈرۈشى — بۇنداق شەكىللەندۈرۈش ئەمەلىي جۇغلانما بىلەن بىللە ئېلىپ بېرىلىدۇ ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشتا ئەمەلىي جۇغلانمىنىڭ شەرتى بولىدۇ ، ئەمەلىيەتتە ئالدى بىلەن ئاددىي پۇل ساقلاش بولۇپ ئىپادىلىنىدۇ — ھوسۇلسىز يەرگە ئوخشايدۇ .

بىز v Ⅱ 376 غا ئېرىشتۇق؛ ئەمگەك كۈچىگە ئالدىن تۆلەنگەن بۇ پۇل كاپىتالى 376 Ⅱ تۈركۈمدىكى تاۋارنى كىشىلەر سېتىۋالغانلىقى تۈپەيلىدىن پۇل شەكلىدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتال سۈپىتىدە Ⅱ تۈركۈمدىكى كاپىتالىستنىڭ قولىغا ئۈزۈلمەي كېلىپ تۇرىدۇ. بىراق باشلىنىش نۇقتىسى (كاپىتالىستنىڭ ھەميانى)دىن ئۈزلۈكسىز تەكرار چىقىپ يەنە شۇ نۇقتىغا قايتىپ كېلىدىغان بۇنداق ئەھۋال بۇ ئايلانمىدا ئوبوروت قىلىنىدىغان پۇلنى زادىلا كۆپەيتمەيدۇ. شۇڭا، بۇ پۇل جۇغلاشنىڭ مەنبەسى ئەمەس؛ ساقلانغان، يوشۇرۇن يېڭى پۇل كاپىتالىنى ھاسىل قىلىش ئۈچۈن بۇ پۇلمۇ بۇ ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىنمايدۇ.

لېكىن، ئالدىرىمايلى! بۇ يەردە ئۇلارنىڭ بىرەر نەپ ئېلىش نىيىتى يوقمىدۇ؟

بىز I تۈركۈمگە قارىغاندا Ⅱ تۈركۈمنىڭ مۇنداق بىر ئارتۇقچىلىقىغا ئىگە ئىكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قالماسلىقىمىز كېرەك: Ⅱ تۈركۈمدە ئىشلىتىلگەن ئىشچىلار Ⅱ تۈركۈمدىن ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان تاۋارلارنى يەنە سېتىۋېلىشى كېرەك. Ⅱ تۈركۈم ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچى بولۇش بىلەن بىرگە يەنە ئۆزى ئىشلەتكەن ئەمگەك كۈچىگە ئىگىدارلىق قىلغۇچىغا تاۋار ساتىدىغان ساتقۇچىمۇ بولىدۇ. شۇڭا، Ⅱ تۈركۈم كاپىتالىستلار:

1. ئىش ھەققىنى ئاددىي ھالدا ئۆزىنىڭ ئوتتۇرىچە نورمال سەۋىيىسىدىن تۆۋەن ئۆلچەمگە چۈشۈرىدۇ — بۇ ئۇلارنىڭ I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار بىلەن بولغان ئورتاقلىقى. شۇڭا، ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ پۇل شەكلىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان پۇلنىڭ بىر قىسمى ئايرىلىپ چىقىدۇ ھەم ئوخشاش بىر جەرياننىڭ ئۈزلۈكسىز تەكرارلىنىشىدا Ⅱ تۈركۈمدىكى پۇل ساقلاشنىڭ نورمال بىر مەنبەسىگە، شۇنداقلا يوشۇرۇن ئۇستىلمە پۇل



كاپىتالنىڭ بىر نورمال مەنبەسىگە ئايلىنىدۇ. ئالدامچىلىق بىلەن ئېرىشكەن تاسادىپىي پايدا ئەلۋەتتە بىز بۇ يەردە تەكشۈرىدىغان نورمال كاپىتالنىڭ شەكىللىنىش مەسىلىسى بىلەن مۇناسىۋەتسىز، لېكىن شۇنى ئۇنتۇماسلىقىمىز كېرەككى، ئەمەلىي تۆلىنىدىغان نورمال ئىش ھەققىنى (ئۇ باشقا شەرت ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ مىقدارىنى بەلگىلەيدۇ) كاپىتالىست ھەرگىزمۇ كۆڭۈلچەكلىكتىن ئەمەس، بەلكى بەلگىلەنگەن مۇناسىۋەت ئاستىدا ئامالسىز تۆلەيدۇ. شۇڭا، بۇنداق چۈشەندۈرۈش ئۇسۇلى يوققا چىقىدۇ. ئەگەر بىز 376v نى Ⅱ تۈركۈمدە خورىغان ئۆزگىرىشچان كاپىتال دەپ پەرەز قىلساق، بۇ بىر يېڭى مەسىلىنى چۈشەندۈرۈش ئۈچۈن، پەرىزىمىزنى تۇيۇقسىزلا ئوغرىلىقچە ئۆزگەرتىپ، ئۇلار ئالدىن 376v نى ئەمەس، بەلكى 350v نى تۆلەيدۇ دېمەسلىكىمىز كېرەك.

2. يەنە بىر تەرەپتىن، Ⅱ تۈركۈمنى ئومۇمىي گەۋدە دەپ قارىغاندا، يۇقىرىدا ئېيتىلغىنىغا ئوخشاش، ئۇ I تۈركۈمگە قارىغاندا يەنە تۆۋەندىكىدەك بىر ئارتۇقچىلىققا ئىگە: ئۇ ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋالغۇچى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا يەنە ئۆزىنىڭ ئىشچىلىرىغا تاۋار ساتىدىغان ساتقۇچى. بۇ ھەقتە ھەربىر سانائەت دۆلىتى بۇ ئارتۇقچىلىقتىن قانداق پايدىلىنىش، نورمال ئىش ھەققىنى نامدا قانداق تۆلەشكە بولىدىغانلىقىنى ئىنتايىن روشەن ئەمەلىي مىساللار بىلەن ئىسپاتلىدى. ئەمەلىيەتتە بىر قىسمى ئۈچۈن ماددىي ئىش ھەققى تۈزۈمى، يەنە بىر قىسمى ئۈچۈن يالغان پۇل ياساش ئۇسۇلى (قانۇننىڭ جازالىشىغا ئۇچرىماسلىقى مۇمكىن)نى قوللىنىدۇ. بۇنىڭ ئىچىدە بىر قىسمىنى مۇناسىپ تاۋار قىممىتىگە تەڭ نەرسىنى تۆلىمىگەن ئەھۋال ئاستىدا يەنە قايتۇرۇپ كېلىدۇ، باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، قايتا ئوغرىلاپ

كېلىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيە ۋە ئامېرىكىدا شۇنداق. (بۇ مەسىلە بىرقانچە ئورۇنلۇق مىساللار ئارقىلىق چۈشەندۈرۈلىدۇ). لېكىن بۇنداق ئۇسۇل دەل بىرىنچى نۇقتىدا تىلغا ئېلىنغىنى بىلەن ئوخشاش، پەقەت ئازراقلا پەردازلانغان بولۇپ، ئايلاندۇرۇپ ئېلىپ بېرىلىدۇ. شۇڭا، بۇنداق ئۇسۇل ئالدىنقى ئۇسۇلغا ئوخشاش يوققا چىقىرىلىدۇ. بۇ يەردە ئېيتىلغىنى نامدا ئەمەس، بەلكى ئەمەلىيەتتە تۆلىنىدىغان ئىش ھەققىدۇر.

بىز كاپىتالىستىك مېخانىزم ئۈستىدە ئوبيېكتىپ ئانالىز ئېلىپ بارغاندا، بۇ مېخانىزمدىكى بەزى ئالاھىدە ئىللەتلەرنى سەۋەب قىلىپ، نەزەرىيە جەھەتتىكى قىيىنچىلىقنى چەتكە قاقماسلىقىمىز كېرەك. لېكىن غەلىتە يېرى شۇكى، كۆپ ساندىكى بۇرژۇئا تەنقىدچىلىرىنىڭ دات - پەرياد كۆتۈرۈپ ماڭا ھۇجۇم قىلىشلىرى، مەسىلەن مەن «كاپىتال»نىڭ بىرىنچى تومىدا كاپىتالىستلار ئەمگەك كۈچىنىڭ ئەمەلىي قىممىتىنى تۆلەيدۇ (ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسى بۇنداق قىلمايدۇ) دەپ پەرەز قىلىپ شۇ كاپىتالىستلارغا ئۇۋال قىپتىمىشمەن! (بۇ يەردە شېففلېنىڭ سېخىيلىق بىلەن ماڭا ئاتا قىلغان[107] بەزى سۆزلىرى نەقىل كەلتۈرۈلدى).

شۇڭا، يۇقىرىقى مەقسەتكە يېتىشتە 376 II v نى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

لېكىن، 376 II m نى ئىشلىتىشكە تېخىمۇ بولمايدۇ. بۇ يەردە پەقەت ئوخشاش بىر تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئۆزئارا قارىمۇقارشى تۇرىدۇ. ئۇلار ئۆزلىرى ئىشلەپچىقارغان ئىستېمال ۋاسىتىلىرىنى ئۆزئارا ساتىدۇ ۋە سېتىۋالىدۇ. بۇنداق ئالماشتۇرۇشقا ئېھتىياجلىق پۇل پەقەت ئوبوروت ۋاسىتىسى سۈپىتىدە فۇنكسىيە ئۆتەيدۇ؛ نورمال ئىلگىرىلەش جەريانىدا



بۇنداق پۇل ھەرقايسى ئالاقىدارلار ئوبوروتقا ئالدىن تۆلىگەن مىقدار بويىچە ئۇلارنىڭ قولىغا قايتىپ كېلىدۇ، شۇنداق بولغاندىلا ئاندىن ئوخشاش بىر رېلىستىن باشتىن - ئاخىر داۋاملىق يېڭىۋاشتىن ئۆتۈپ تۇرغىلى بولىدۇ.

بۇنداق پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىپ يوشۇرۇن ئۈستىلمە پۇل كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشنىڭ يولى پەقەتلا ئىككى خىل بولۇشى مۇمكىن، بىرى، II تۈركۈمدىكى بىر قىسىم كاپىتالىستلار يەنە بىر قىسىم كاپىتالىستلارنى ئالدايدۇ، مۇشۇ ئۇسۇل ئارقىلىق ئۇلارنىڭ قولىدىكى پۇلنى تارتىۋالىدۇ. بىزگە مەلۇمكى، يېڭى پۇل كاپىتالنىڭ شەكىللىنىشىدە بەزى تەرەپلەردىكى پۇلنى ئوبوروتتىن چىقىرىۋېلىپ، ساقلانما پۇل سۈپىتىدە ساقلاپ قويۇشلا كۇپايە قىلىدۇ، پۇلنى ئاۋۋال كۆپەيتىۋېلىشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق. پۇلنى ئوغرىلاپ كېلىپ II تۈركۈمدىكى بىر قىسىم كاپىتالىستلارنىڭ ئۈستىلمە پۇل كاپىتالىنى شەكىللەندۈرۈپ، ئۇنى يەنە بىر قىسىم كاپىتالىستلارنىڭ بىۋاسىتە پۇل زىيىنى بىلەن بىرلەشتۈرگەن تەقدىردىمۇ، ئىشنىڭ ماھىيىتىنى ئۆزگەرتكىلى بولمايدۇ. بىراق، II تۈركۈمدىكى ئالدانغان ئاشۇ بىر قىسىم كاپىتالىستلارنىڭ تۇرمۇشى ئازراقلا ناچارلىشىدۇ، خالاس.

يەنە بىرى، زۆرۈر تۇرمۇش ۋاسىتىلىرى ۋەكىللىك قىلىدىغان II m نىڭ بىر قىسمى II تۈركۈمدە بىۋاسىتە يېڭى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىدۇ. بۇنىڭ يەنە ئايلىنىدىغانلىقىنى بۇ بابنىڭ ئاخىرى (IV پاراگراف)تا تەتقىق قىلىمىز.

## 1. بىرىنچى مىسال

### (A) ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش فورمۇلىسى

$$\left.\begin{array}{l} \text{I}.\ 4000c + 1000v + 1000m = 6000 \\ \text{II}.\ 2000c + 500v + 500m = 3000 \end{array}\right\} \text{جەمئىي} = 9000$$

## (B) كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ باشلىنىش فورمۇلىسى

$$\left.\begin{array}{l} \text{I}.\ 4000c + 1000v + 1000m = 6000 \\ \text{II}.\ 1500c + 750v + 750m = 3000 \end{array}\right\} \text{جەمئىي} = 9000$$

فورمۇلا (B) دا I تۈركۈمدىكى قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ يېرىمى، يەنى 500 جۇغلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلساق، ئۇ ھالدا ئالدى بىلەن I (1000v + 500m) ياكى 1500 I (v + m) نى 1500 II c قاپلايدۇ، بۇنداق بولغاندا، I تۈركۈمدە 4000c + 500m قالىدۇ، كېيىنكىسى جۇغلانمىغا ئىشلىتىلىدۇ. I (1000v + 500m) نى 1500 II c قاپلايدۇ، ئۇ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىر جەريانى بولىدۇ. بۇ مەسىلە ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى تەكشۈرگەندە چۈشەندۈرۈلگەنىدى.

بىز I m 500 نى 400 ئۆزگەرمەس كاپىتالغا، 100 ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. I تۈركۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدا كاپىتاللىشىدىغان 400m نى ئالماشتۇرۇشنى ئىلگىرى بايان قىلغانىدۇق؛ ئۇلار بىۋاستە I c غا قوشۇلىدۇ؛ شۇنداق بولغاندا، I تۈركۈم مۇنداق بولىدۇ: 4400c + 1000v + 1000m (ئاخىرىدا بىر تۈرى 100v غا ئايلىنىدۇ).

II تۈركۈم تەرەپ جۇغلانما مەقسىتى ئۈچۈن، I تۈركۈمدىن 100 I m (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ



تۇرىدۇ)نى سېتىۋالىدۇ، بۇنىڭ بىلەن 100 I m بولسا II تۈركۈمنىڭ ئۈستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى شەكىللەندۈرىدۇ؛ II تۈركۈم بۇ مەقسەت ئۈچۈن تۆلىگەن 100 پۇل I تۈركۈمنىڭ ئۈستىلىمە ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنىڭ پۇل شەكلىگە ئايلىنىدۇ. بۇنداق بولغاندا، I تۈركۈمدىكى كاپىتال 4400c + 1100v (كېيىنكىسى پۇل شەكلىدە مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ) = 5500 بولىدۇ.

II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتال ھازىر 1600c؛ II تۈركۈم بۇ كاپىتالدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن، يەنە 50v پۇل مەبلەغ سېلىش ئارقىلىق، يېڭى ئەمگەك كۈچى سېتىۋېلىپ، ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى 750 دىن 800 گە كۆپەيتىشى كېرەك. II تۈركۈم مۇشۇنداق كۆپەيتكەن ئۆزگەرمەس كاپىتال ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتال جەمئىي 150 نى مۇشۇ تۈركۈمدىكى قوشۇمچە قىممەت ئارقىلىق تولدۇرۇشى كېرەك؛ شۇڭا 750 II m دە 600m لا II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئىستېمال فوندى سۈپىتىدە قالىدۇ، ئۇلارنىڭ يىللىق مەھسۇلاتى ئەمدى تۆۋەندىكىدەك ئايرىلىدۇ:

II. 1600c + 800v + 600m (ئىستېمال فوندى) = 3000.

ئىستېمال ۋاستىلىرىدە ئىشلەپچىقىرىلغان 150m بۇ يەردە II (100c + 50v) غا ئايلىنىدۇ. بۇ ئۇنىڭ ناتۇرال شەكلى بولۇپ، ھەممىسى ئىشچىلارنىڭ ئىستېمالىغا كىرگۈزۈلىدۇ: يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك 100 نى I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار (100 I v) ئىستېمال قىلىدۇ، 50 نى II تۈركۈمدىكى ئىشچىلار (50 II v) ئىستېمال قىلىدۇ. ئەمەلىيەتتە II تۈركۈمدىكى ئومۇمىي مەھسۇلات جۇغلانمىغا زۆرۈر بولغان شەكىلدە ئىشلەپچىقىرىلىدىغان بولغاچقا، 100 نىڭ قوشۇمچە

قىممەت قىسمىنى كۆپەيتىپ ، زوروُر ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىدۇ . ئەگەر تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئەمەلىيەتتە كېڭەيگەن كۆلەم بويىچە باشلانسا ، I تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان پۇل كاپىتالى 100 ئۇلارنىڭ ئىشچىلار سىنىپىنىڭ قولى ئارقىلىق II تۈركۈمگە ئېقىپ كېلىدۇ ؛ II تۈركۈم تاۋار زاپىسىدىكى 100m نى I تۈركۈمگە يۆتكەپ بېرىدۇ . شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ، يەنە تاۋار زاپىسىدىكى 50 نى مۇشۇ تۈركۈمدىكى ئىشچىلار سىنىپىغا يۆتكەپ بېرىدۇ .

جۇغلاش مەقسىتىدە ئۆزگەرتىلگەن بىرىكمە ئەمدى تۆۋەندىكىچە ئىپادىلىنىدۇ :

I . 4400c + 1100v + 500 ئىستېمال فوندى = 6000

II . 1600c + 800v + 600 ئىستېمال فوندى = 3000

جەمئىي يۇقىرىدىكىگە ئوخشاش = 9000

بۇنىڭ ئىچىدە كاپىتال تۆۋەندىكىچە :

$$\left.\begin{array}{l}\text{I} . 4400c + 1100v \ (\text{پۇل}) = 5500\\ \text{II} . 1600c + 800v \ (\text{پۇل}) = 2400\end{array}\right\} = 7900,$$

ئىشلەپچىقىرىشنى باشلىغاندا مۇنداق ئىدى :

$$\left.\begin{array}{l}\text{I} . 4000c + 1000v = 5000\\ \text{II} . 1500c + 750v = 2250\end{array}\right\} = 7250.$$

ئەگەر ئەمەلىي جۇغلانما ئەمدى مۇشۇ ئاساستا ئېلىپ بېرىلغان بولسا ، يەنى كۆپەيگەن بۇ مەبلەغ ئارقىلىق ئەمەلىي ئىشلەپچىقىرىش



ئېلىپ بېرىلسا ، ئىككىنچى يىل ئاخىرلاشقاندا ، بىز تۆۋەندىكىگە ئېرىشىمىز :

$$\left.\begin{array}{l}\text{I} . 4400c + 1100v + 1100m = 6600\\ \text{II} . 1600c + 800v + 800m = 3200\end{array}\right\} = 9800.$$

I تۈركۈم داۋاملىق ئوخشاش نىسبەت بويىچە جۇغلاش ئېلىپ بېرىپ ، 500m نى كىرىم سۈپىتىدە خەجلەپ ، 550m نى جۇغلىدى دەپ پەرەز قىلساق ، ئۇ ھالدا ئاۋۋال 1100 I v نى 1100 II c قاپلىشى ، ئۇندىن قالسا ، 550 I m مۇ تەڭ سوممىدىكى II تۈركۈمنىڭ تاۋارلىرىنى رېئاللاشتۇرۇشى ، جەمئىي 1650 I (v + m) بولۇشى كېرەك . ئەمما ، II تۈركۈم قاپلاشقا تېگىشلىك ئۆزگەرمەس كاپىتال پەقەت = 1600 ؛ شۇڭا ، قېپقالغان 50 نى 800 II m دىن تولۇقلاش كېرەك . ئەگەر بۇ يەردە بىز پۇلنى تىلغا ئالمىساق ، ئۇ ھالدا ، بۇ سودىنىڭ نەتىجىسى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ :

I . 4400c + 550m (كاپىتاللاشتۇرۇلىدىغان قوشۇمچە قىممەت) ؛ بۇنىڭدىن باشقا يەنە كاپىتالىست ۋە ئىشچىلارنىڭ ئىستېمال فوندى 1650 (v + m) تاۋار II c دا رېئاللىشىدۇ .

II . 1650c (يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك ، بۇنىڭدىكى 50 بولسا II m دىن چىقىرىۋېلىنىپ قوشۇلغان) + 800v + 750m (كاپىتالىستنىڭ ئىستېمال فوندى) .

ئەگەر II تۈركۈمدىكى v بىلەن c ئەسلىدىكى نىسبەتنى ساقلاپ كەلسە ، ئۇ ھالدا 50c ۋە يەنە 25v سېلىنىشى كېرەك ؛ بۇلارنى يەنە 750m دىن چىقىرىۋېلىش كېرەك . بۇنىڭدىن بىز

تۆۋەندىكىلەرگە ئېرىشىمىز :

$$\text{II}.\ 1650c + 825v + 725m.$$

I تۈركۈمدىكى 550m كاپىتاللىشىشى كېرەك ؛ ئەگەر ئەسلىدىكى نىسبەتنى ساقلاپ كەلسە ، بۇنىڭ ئىچىدىكى 440 ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ، 110 ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى شەكىللەندۈرىدۇ . بۇ 110 جەزمەن II m 725 دىن چىقىرىۋېلىنىدۇ ، يەنى قىممىتى 110 بولغان ئىستېمال ۋاستىلىرىنى II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار ئەمەس ، بەلكى I تۈركۈمدىكى ئىشچىلار ئىستېمال قىلىدۇ . شۇڭا ، كېيىنكىسىمۇ ئۇلار ئىستېمال قىلالمايدىغان 100m نى ئامالسىز كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، II m 750 دىن پەقەت II m 615 لا قالىدۇ . ئەمما ، II تۈركۈم 110 نى مۇشۇنداق قىلىپ ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلاندۇرغاندا ، ئۇلار يەنە 55 ئۇستىلىمە ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئېھتىياجلىق بولىدۇ : بۇنى يەنە ئۆزلىرىنىڭ قوشۇمچە قىممىتىدىن ئېلىشى كېرەك ؛ II m 615 دىن بۇ سوممىنى چىقىرىۋەتكەندە پەقەت 560 قالىدۇ ، بۇ II تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئىستېمالىغا ئىشلىتىلىدۇ . شۇڭا ، رېئال بولغان ۋە ئىمكانىيەتلىك بارلىق يۆتكەشنى ئورۇنداپ بولغاندىن كېيىنكى كاپىتال قىممىتى مۇنداق بولىدۇ :

$$\text{I}.\ (4400c + 440c) + (1100v + 110v) = 4840c + 1210v = 6050$$

$$\text{II}.\ (1600c + 50c + 110c) + (800v + 25v + 55v) = 1760c + 880v = 2640$$

$$8690.$$

ئەگەر ئىشنى نورمال ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ، I تۈركۈمگە قارىغاندا II تۈركۈم تېزرەك جۇغلىنىشى كېرەك ، چۈنكى ، بۇنداق



بولمىغاندا ، I (v + m) دىكى تاۋار II c بىلەن ئالماشتۇرۇلىدىغان قىسمى ئۇنىڭ بىلەن بىردىنبىر ئالماشتۇرۇلىدىغان II c غا قارىغاندا تېز كۆپىيىپ كېتىدۇ .

ئەگەر تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مۇشۇ ئاساستا ھەم باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋالدا داۋاملىق ئېلىپ بېرىلسا ، كېيىنكى يىل ئاخىرلاشقاندا بىز تۆۋەندىكىگە ئېرىشىمىز :

$$\left.\begin{array}{l}\text{I}.\ 4840c + 1210v + 1210m = 7260\\ \text{II}.\ 1760c + 880v + 880m = 3520\end{array}\right\} = 10780.$$

ئەگەر قوشۇمچە قىممەتنى ئايرىش نىسبىتى ئۆزگەرمىسە ، I تۈركۈم ئالدى بىلەن 1210v ۋە قوشۇمچە قىممەتنىڭ يېرىمى = 650 ، جەمئىي 1815 نى كىرىم سۈپىتىدە خەجلەيدۇ . بۇ ئىستېمال فوندى يەنە II c دىن 55 ئارتۇق بولىدۇ . بۇ 55 880m دىن چىقىرىۋېلىنىدۇ ، بۇنداق بولغاندا 825 قالىدۇ . II m 55 II c گە ئايلانغاندا ، يەنە II m دىن مۇناسىپ ئۆزگىرىشچان كاپىتال — $27\frac{1}{2}$ تۇتۇپ قېلىنىدۇ . ئىستېمالغا II m $797\frac{1}{2}$ قالىدۇ .

ئەمدى I تۈركۈمدىكى كاپىتاللىشىدىغىنى 605m ، بۇنىڭ ئىچىدە 484 ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ، 121 ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلىنىدۇ ، كېيىنكىسى II m دىن تۇتۇپ قېلىنىدۇ ، II m ھازىر $= 797\frac{1}{2}$ ، تۇتۇپ قالغاندىن كېيىن قالغىنى $676\frac{1}{2}$ . شۇڭا ، II تۈركۈم 121 نى يەنە ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلاندۇرۇشى كېرەك ؛

بۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزگىرىشچان كاپىتال $60\frac{1}{2}$ گە موھتاج بولىدۇ ؛ بۇنى ئوخشاشلا $676\frac{1}{2}$ دىن تۇتۇپ قېلىشى كېرەك ، بۇنداق بولغاندا ئىستېمالغا پەقەت 616 قالىدۇ .

بۇ ۋاقىتتىكى كاپىتال مۇنداق بولىدۇ :

I . ئۆزگەرمەس كاپىتال . $4840 + 484 = 5324$

ئۆزگىرىشچان كاپىتال . $1210 + 121 = 1331$

II . ئۆزگەرمەس كاپىتال . $1760 + 55 + 121 = 1936$

ئۆزگىرىشچان كاپىتال . $880 + 27\frac{1}{2} + 60\frac{1}{2} = 968.$

جەمئىي

$$\left.\begin{array}{l}\text{I}.\ 5324c + 1331v = 6655\\ \text{II}.\ 1936c + 968v = 2904\end{array}\right\} = 9559,$$

يىل ئاخىرىدىكى مەھسۇلات مۇنداق بولىدۇ :

$$\left.\begin{array}{l}\text{I}.\ 5324c + 1331v + 1331m = 7986\\ \text{II}.\ 1936c + 968v + 968m = 3872\end{array}\right\} = 11858.$$

بىز مۇشۇنداق تەكرار ھېسابلاپ كەسىر ساننى چىقىرىۋەتسەك ، كېيىنكى يىل ئاخىرلاشقان چاغدىكى مەھسۇلات كېلىپ چىقىدۇ :

$$\left.\begin{array}{l}\text{I}.\ 5856c + 1464v + 1464m = 8784\\ \text{II}.\ 2129c + 1065v + 1065m = 4259\end{array}\right\} = 13043.$$



يەنە بىر يىل ئاخىرلاشقاندا مەھسۇلات مۇنداق بولىدۇ :

$$\left.\begin{array}{l}\text{I}.\ 6442c + 1610v + 1610m = 9662\\ \text{II}.\ 2342c + 1172v + 1172m = 4686\end{array}\right\} = 14348.$$

بەش يىللىق كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە I تۈركۈم بىلەن II تۈركۈمنىڭ ئومۇمىي كاپىتالى $5500c + 1750v = 7250$ تىن $8784c + 2782v = 11566$ گە كۆپەيگەن ، يەنى 100:160 نىسبەت بويىچە كۆپەيگەن . ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەت ئەسلىي 1750 بولسا ، ھازىر 2782 بولغان ، ئىستېمال قىلىنىپ بولغان قوشۇمچە قىممەت ئەسلىي I تۈركۈمنىڭ 500 ، II تۈركۈمنىڭ 600 ، جەمئىي 1100 ئىدى ؛ لېكىن ئەڭ ئاخىرقى بىر يىلى I تۈركۈمنىڭ 732 ، II تۈركۈمنىڭ 745 ، جەمئىي 1477 بولغان ، يەنى 100:134 نىسبەت بويىچە كۆپەيگەن.[108]

## 2 . ئىككىنچى مىسال

ئەمدى يىللىق مەھسۇلاتنى 9000 دەپ پەرەز قىلايلى ، بۇ يىللىق مەھسۇلات تامامەن سانائەت كاپىتالىستلىرىنىڭ قولىدىكى تاۋار كاپىتالى بولسۇن ، بۇنىڭ ئىچىدە ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ ئادەتتىكى ئوتتۇرىچە نىسبىتى 1:5 بولسۇن . بۇ ھال كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشنىڭ كۆرۈنەرلىك راۋاجلانغان بولۇشىنى ، ئىجتىمائىي ئەمگەك ئۈنۈمدارلىقىنىڭ شۇنىڭغا مۇناسىپ كۆرۈنەرلىك راۋاجلانغان بولۇشىنى ، ئىشلەپچىقىرىش كۆلىمىنىڭ ئىلگىرىكىدىن

كۆرۈنەرلىك دەرىجىدە كېڭەيگەن بولۇشىنى، ئاخىرىدا، ئىشچىلار سىنىپى ئارىسىدىكى نىسپىي ئاھالە ئارتۇقچىلىقىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان بارلىق شارائىتنىڭمۇ راۋاجلانغان بولۇشىنى شەرت قىلىدۇ. بۇ چاغدا، كەسىر سان چىقىرىۋېتىلسە، يىللىق مەھسۇلاتنىڭ بۆلۈنۈشى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ:

$$\left.\begin{array}{l} \text{I}.\ 5000c + 1000v + 1000m = 7000 \\ \text{II}.\ 1430c + 285v + 285m = 2000 \end{array}\right\} = 9000.$$

ئەمدى بىز I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار سىنىپى قوشۇمچە قىممەتنىڭ يېرىمى = 500 نى ئىستېمال قىلىدۇ، قالغان يېرىمىنى جۇغلايدۇ دەپ پەرەز قىلايلى. بۇنداقتا، $\text{I}(1000v + 500m) = 1500$ نى $1500\,\text{II}c$ گە ئايلاندۇرۇش كېرەك. لېكىن بۇ يەردە $\text{II}c$ پەقەت 1430 غىلا تەڭ بولغانلىقى ئۈچۈن، بۇنىڭغا قوشۇمچە قىممەتتىن 70 نى ئېلىپ قوشۇش كېرەك. بۇ سان $285\,\text{II}m$ دىن چىقىرىۋېتىلسە، يەنە $215\,\text{II}m$ قالىدۇ. ئەمدى بىز مۇنداق نەتىجە چىقىرىمىز:

$\text{I}.\ 5000c + 500m$ (كاپىتاللىشىدىغان قوشۇمچە قىممەت) + كاپىتالىست ۋە ئىشچىلارنىڭ ئىستېمال فوندى $1500\,(v + m)$.

$\text{II}.\ 1430c + 70m$ (كاپىتاللىشىدىغان قوشۇمچە قىممەت) + $285v + 215m$.

بۇ يەردە $70\,\text{II}m$ بىۋاستە $\text{II}c$ غا قوشۇلىدىغان بولغاچقا، بۇ ئۇستىلمە ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈش ئۈچۈن، ئۆزگىرىشچان كاپىتال $\frac{70}{5} = 14$ بولۇشى كېرەك. بۇ



14 مۇ $215\,\text{II}m$ دىن تۇتۇپ قېلىنىدۇ، قالغىنى $201\,\text{II}m$ بولىدۇ، ئەمدى مۇنداق نەتىجە چىقىرىمىز:

$$\text{II}.\ (1430c + 70c) + (285v + 14v) + 201m$$

$1500\,\text{I}(v + \frac{1}{2}m)$ بىلەن $1500\,\text{II}c$ نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش جەريانىدۇر، بۇ ھەقتە ئىلگىرى سۆزلەنگەن. شۇنداقتىمۇ، بۇ يەردە يەنە بەزى ئالاھىدىلىكلەرنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەك، بۇ ئالاھىدىلىكلەر جۇغلانمىغا ئىگە بولغان تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا $(v + \frac{1}{2}m)$ نىڭ ئورنى يالغۇز $\text{II}c$ نىڭ قاپلىنىشى بىلەنلا ئەمەس، بەلكى $\text{II}m$ نىڭ بىر قىسمى $\text{II}c$ نىڭ قاپلىنىشى سەۋەبىدىن كېلىپ چىقىدۇ.

ناھايىتى ئېنىقكى، جۇغلانما ئالدىنقى شەرت قىلىنغانىكەن، $\text{I}(v + m)$ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىكىدەك $\text{II}c$ غا باراۋەر بولماي، ئۇنىڭدىن كۆپ بولىدۇ. چۈنكى: 1. I تۈركۈم ئۆزىنىڭ بىر قىسىم قوشۇمچە مەھسۇلاتىنى ئۆزىنىڭ ئىشلەپچىقىرىش كاپىتالىغا قوشۇۋېتىدۇ ھەم ئۇنىڭ $\frac{5}{6}$ ئۈلۈشىنى ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلاندۇرىدۇ. دېمەك، ئۇ بۇ $\frac{5}{6}$ ئۈلۈشىنى يەنە II تۈركۈمنىڭ ئىستېمال ۋاسىتىلىرى بىلەن بىرلا ۋاقىتتا قاپلىيالمايدۇ. 2. I تۈركۈم ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى ئارقىلىق، II تۈركۈمنىڭ جۇغلانما جۇغلاشتا زۆرۈر بولغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنى ماتېرىيال بىلەن تەمىنلىشى كېرەك، بۇ ئەھۋال خۇددى I تۈركۈمنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالنى II تۈركۈم ماتېرىيال بىلەن تەمىنلەيدىغانلىقى، بۇ ئۆزگىرىشچان كاپىتال I تۈركۈمنىڭ ئۆزىدە ئۇستىلمە ئۆزگەرمەس كاپىتال

بولۇپ خىزمەت قىلىدىغان قوشۇمچە مەھسۇلات قىسمىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرىدىغانلىقى كېرەكلىكى بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشايدۇ، بىز ئەمەلىي ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ ئەمگەك كۈچىدىن ھاسىل بولىدىغانلىقىنى بىلىمىز. شۇڭا، ئۇستىلمە ئۆزگىرىشچان كاپىتالمۇ ئەمگەك كۈچىدىن ھاسىل بولىدۇ. I تۈركۈمدىكى كاپىتالىست ئۆزى ئىشلىتىدىغان ئۇستىلمە ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن، II تۈركۈمدىن زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋېلىپ ساقلاپ قويۇشنىڭ ياكى بۇنداق زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى جۇغلاپ قويۇشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق، لېكىن قۇلدارلار مۇشۇنداق قىلمىسا بولمايدۇ. ئىشچىلار ئۆزلىرى II تۈركۈم بىلەن سودا ئېلىپ بارىدۇ. لېكىن، شۇنىمۇ ئېيتىش كېرەككى، كاپىتالىستلارنىڭ نەزىرىدە، ئۇستىلمە ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى ئۇلارنىڭ مۇقەررەر بولىدىغان ئۇستىلمە ئەمگەك كۈچىنى بارلىققا كەلتۈرۈش ۋە ساقلاپ قېلىش ۋاستىسىدىنلا ئىبارەت، دېمەك، بۇ كاپىتالىستلارنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنىڭ ماددىي شەكلىدىنلا ئىبارەت. ئۇلار (بۇ يەردە I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ) نىڭ ئۆزلىرىنىڭ بىۋاستە پائالىيىتى پەقەت ئۇستىلمە ئەمگەك كۈچىنى سېتىۋېلىشقا زۆرۈر بولغان يېڭى پۇل كاپىتالىنى جۇغلاشتىنلا ئىبارەت. ئۇلار بۇ ئەمگەك كۈچىنى ئۆزلىرىنىڭ كاپىتالىغا قوشۇۋەتسىلا، پۇل بۇنداق ئەمگەك كۈچى ئۈچۈن ئېيتقاندا II تۈركۈم تاۋارلىرىنى سېتىۋېلىش ۋاستىسىگە ئايلىنىدۇ. شۇڭا، بۇ ئەمگەك كۈچىنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرىنى تېپىشى شەرت.

شۇنىمۇ قوشۇمچە ئېيتىپ قويۇش كېرەككى، كاپىتالىست جانابلار ۋە ئۇلارنىڭ گېزىت - ژۇرناللىرى ئەمگەك كۈچىنىڭ ئۇلارنىڭ پۇلىنى سەرپ قىلىش ئۇسۇلى، ئەمگەك كۈچىنىڭ



بۇنداق پۇلنى رېئاللاشتۇرىدىغان II تۈركۈم تاۋارلىرىدىن ھەمىشە نارازى بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار پەلسەپە توغرىسىدا مۇلاھىزە يۈرگۈزۈپ، مەدەنىيەت توغرىسىدا پاراڭلىشىپ، مېھرىبانلىق توغرىسىدا گەپ ساتىدۇ. مەسىلەن، ئەنگلىيىنىڭ ۋاشىنگتوندا تۇرۇشلۇق ئەلچىخانىسىنىڭ كاتىپى درۇممۇند ئەپەندى شۇنداق قىلغان. ئۇنىڭ ئېيتىشىچە، «مىللەت» تە [ژۇرنال نامى] 1879 - يىل 10 - ئاينىڭ ئاخىرىدا ئىنتايىن قىزىقارلىق بىر ماقالە ئېلان قىلىنغان بولۇپ، ئۇنىڭدا مۇنداق يېزىلغان:

«ئىشچىلار مەدەنىيەت جەھەتتە كەشپىياتنىڭ تەرەققىياتىغا يېتىشەلمەيدۇ. ئۇلار نۇرغۇن نەرسىلەرنى سېتىۋالالايدۇ، لېكىن ئۇ نەرسىلەرنى قانداق ئىشلىتىشنى بىلمەيدۇ. شۇڭا ئۇلار بۇ نەرسىلەر ئۈچۈن ھېچقانداق بازار ياراتمايدۇ. [ھەربىر كاپىتالىست ئەلۋەتتە ئۆزلىرىنىڭ تاۋارلىرىنى ئىشچىلارنىڭ سېتىۋېلىشىنى خالايدۇ] ئىشچىلارنىڭ ئۆزلىرىگە ئوخشاش كۆپ پۇل تاپىدىغان باستېر، ئادۋوكات ۋە دوختۇرلاردەك نۇرغۇن ئېسىل بۇيۇملارغا ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلماسلىقى كېرەكلىكىنى چۈشەندۈرۈشنىڭ ھېچقانداق ئاساسى يوق. [بۇ ئادۋوكات، باستېر، دوختۇرلار ھەقىقەتەن ئۆزلىرىنىڭ ئارزۇسى بويىچە نۇرغۇن ئېسىل بۇيۇملارغا ئېرىشىدۇ!] لېكىن ئىشچىلار بۇنداق قىلمايدۇ. بۇ يەردىكى مەسىلە باشتىن - ئاخىر ئۇلارنىڭ ئىستېمالچى سۈپىتىدىكى ئورنىنى قانداق قىلىپ مۇۋاپىق، سالامەتلىككە پايدىلىق ئۇسۇل بىلەن يۇقىرى كۆتۈرۈشكە باغلىق بولۇپ كېلىۋاتىدۇ. بۇ ئوڭاي مەسىلە ئەمەس، چۈنكى ئۇنىڭ بارلىق ئۈمىد - ئارزۇسى ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىش دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتمەيدۇ. لېكىن كاززاپلار ئىشچىلارنى ئۆزىنىڭ ئەقلى ۋە ئەخلاق پەزىلىتىنى مۇكەممەللەشتۈرۈش ئارقىلىق ئۆز ئورنىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشكە قىزىقتۇرۇش ئورنىغا، ھەمىشە ئۇلارنى ئەمگەك ۋاقتىنى قىسقارتىشنى قولغا كەلتۈرۈشكە قۇتراتتىدۇ.» («سانائەت ۋە ئىشچىلار بىرلەشمىلىرى توغرىسىدا شاھبانۇ ئالىيلىرىنىڭ چەت ئەلدە تۇرۇشلۇق ئەلچىخانا كاتىپىنىڭ ئۆزى تۇرۇۋاتقان دۆلەتنىڭ سودا - سانائىتىگە دائىر ئەھۋاللار توغرىسىدا بەرگەن دوكلاتى» 1879 - يىل، لوندون نەشرى، 404 - بەت)

ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش قارىماققا ئىشچىلار ئۆزلىرىنىڭ

ئەقلى ۋە ئەخلاق پەزىلىتىنى مۇكەممەللەشتۈرۈش ئارقىلىق ئۆز ئورنىنى يۇقىرى كۆتۈرۈش ھەم مۇۋاپىق بىر ئىستېمالچىغا ئايلىنىشىنىڭ مۇۋاپىق، سالامەتلىككە پايدىلىق ئۇسۇلىنىڭ سىرىدەك كۆرۈنىدۇ. كاپىتالىست تاۋارلىرىنىڭ مۇۋاپىق بىر ئىستېمالچىسى بولۇشى ئۈچۈن، ئىشچىلار ئالدى بىلەن — لېكىن كاززاپلار ئىشچىلارنىڭ بۇنداق قىلىشىنى توسىدۇ! — ئۆز ئەمگەك كۈچىنى كاپىتالىستنىڭ نامۇۋاپىق، سالامەتلىككە زىيانلىق ئۇسۇل بىلەن ئىستېمال قىلىشىغا يول قويىدۇ. بىراق كاپىتالىست مۇۋاپىق ئىستېمالنى يەنە قانداق چۈشىنىدۇ؟ بۇنىڭدا كاپىتالىست ئۆز ئابرۇيىنى قۇربان قىلىش بەدىلىگە ئىستېمال سودىسىدا ئۆز ئىشچىلىرى بىلەن بىۋاسىتە مۇئامىلىدە بولۇپ، «ناتۇرال ئىش ھەققى تۈزۈمى»نى يولغا قويىدۇ، ئۇنىڭ ئۈستىگە ھەر خىل ناتۇرال ئىش ھەققى تۈزۈمى يەنە ئىشچىلارنى ئولتۇراق ئۆي بىلەن تەمىنلەشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنداق بولغاندا، كاپىتالىست يەنە ئىشچىلارنىڭ ئۆي خوجايىنىمۇ بولىدۇ.

خىلمۇخىل كاپىتالىستىك سىناقلار ئارقىلىق ئىشچىلار سىنىپىنىڭ ئورنىنى يۇقىرى كۆتۈرۈشكە تەشنا بولغان بۇ ئاقكۆڭۈل درۇممۇند ئوخشاش بىر دوكلاتتا يەنە لوۋېل ـ لاۋرېنس شىركىتىنىڭ ئىلغار پاختا توقۇمىچىلىق زاۋۇتى ئىكەنلىكىنى تىلغا ئالغان. زاۋۇتتىكى ئايال ئىشچىلار ئۈچۈن ئېچىپ بېرىلگەن ئاشخانا ۋە ياتاقخانىلار زاۋۇتنىڭ پايچېكىنى ئىگىلىگەن شۇ شىركەتنىڭ ئىگىدارلىقىدا بولغان؛ بۇ ياتاقلارنىڭ ئايال باشقۇرغۇچىسى بۇ پاي شىركىتى ئۈچۈن خىزمەت قىلغان. پاي شىركىتى ئايال ئىشچىلارنى باشقۇرۇش قائىدىسىنى تۈزگەن بولۇپ، ھەرقانداق ئايال ئىشچى كەچ سائەت ئوندىن بۇرۇن ياتاققا قايتىش كېرەكلىكى بەلگىلەنگەن، لېكىن بۇ تۈزۈمنىڭ جەۋھىرى



شۇكى، شىركەت تەسىس قىلغان ئالاھىدە ساقچىلار ئايال ئىشچىلارنىڭ ياتاق قائىدىسىگە خىلاپلىق قىلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئەتراپنى چارلاپ يۈرگەن. كەچ سائەت ئوندىن كېيىن ھەرقانداق ئايال ئىشچىنىڭ ياتاقتىن چىقىشىغا ۋە ياتاققا كىرىشىگە يول قويۇلمىغان. ھەرقانداق ئايال ئىشچىنىڭ پاي شىركىتىگە قاراشلىق رايونلار سىرتىدىكى جايلاردا تۇرۇشىغا يول قويۇلمىغان. شىركەتكە قاراشلىق رايوندىكى ھەربىر ئۆي شىركەتكە ھەر ھەپتىدە ئون ئامېرىكا دوللىرى ئەتراپىدا ئىجارە ھەققى تاپشۇرۇش بەلگىلەنگەن. ئەمدى بىز بۇ خىل مۇۋاپىق ئىستېمالچىلارنىڭ قانچىلىك بەختلىك ئىكەنلىكىنى كۆرۈپ باقايلى:

«ئۇسكۇنىلىرى ئەڭ ياخشى نۇرغۇن ئايال ئىشچىلارنىڭ ياتاقلىرىغا پىئانىنو قويۇلغان، توقۇمىچىلىق ماشىنىسىدا ئۇدا ئون سائەت ئىشلىگەن ئايال ئىشچىنى ھەقىقىي ئارام ئېلىشقا ئېھتىياجلىق دېگەندىن كۆرە، مەنىسىز تۇرمۇشنى تەڭشەشكە ئېھتىياجلىق دېگەن تۈزۈك، شۇڭا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مۇزىكا، ناخشا ئېيتىش، ئۇسسۇل ئويناش مۇھىم رول ئوينايدۇ.» (412 ـ بەت)

لېكىن ئىشچىلارنى مۇۋاپىق ئىستېمالچىغا ئايلاندۇرۇشنىڭ ئاساسلىق سىرى يەنىلا تۆۋەندىكى بىر نۇقتىدا، درۇممۇند ئەپەندى تۇرنېرس فاللس (كوننىستىسوت رىۋېر) پىچاق زاۋۇتىنى ئېكسكۇرسىيە قىلغان، پاي شىركىتىنىڭ جانابىي مۇدىر بوغالتىرى ئوكمېن ئۇنىڭغا ئامېرىكىنىڭ تۆشۈك پىچاقلىرىنىڭ سۈپەت جەھەتتە ئەنگلىيىنىڭكىدىن ئېشىپ كەتكەنلىكىنى ئېيتىپ بەرگەن، ئارقىدىنلا يەنە ئۇنىڭغا:

«باھا جەھەتتىمۇ ئەنگلىيىدىن ئېشىپ كەتتۇق؛ ھازىر بىز سۈپەت جەھەتتە ئالدىنقى قاتارغا ئۆتتۇق، بۇنى ھەممە ئېتىراپ قىلىدۇ، لېكىن بىرقەدەر تۆۋەن باھانى قوللىنىشىمىز

كېرەك؛ پولاتلىرىمىزنىڭ باھاسى ئەرزانلىسىلا، ئەمگىكىمىزمۇ ئەرزانلايدۇ، شۇنداق بولغاندا ئاندىن بىرقەدەر تۆۋەن باھانى قوللىنىمىز! » دېگەن (427 - بەت)

ئىش ھەققىنى تۆۋەنلىتىپ ئەمگەك ۋاقتىنى ئۇزارتىش — ئىشچىلارنىڭ ئورنىنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ، ئۇلارنى مۇۋاپىق ئىستېمالچىغا ئايلاندۇرۇشتا ئاشۇ مۇۋاپىق، سالامەتلىككە پايدىلىق ئۇسۇلنىڭ ماھىيىتىدۇر، شۇنداق قىلغاندىلا ئىشچىلار مەدەنىيەت ۋە ئىختىرانىڭ ئالغا بېسىشى تۈپەيلىدىن ئۆزلىرى سېتىۋالالايدىغان بۇيۇم ئۈچۈن بازار يارىتالايدۇ.

---

دېمەك، I تۈركۈم ئۆزىنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى ئارقىلىق II تۈركۈمنى ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتال بىلەن تەمىنلىگىنىگە ئوخشاش، II تۈركۈممۇ I تۈركۈمنى ئوخشاشلا ئۇستىلىمە ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن تەمىنلىشى كېرەك. ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا نىسبەتەن ئېيتقاندا، II تۈركۈم ئۆز ئومۇمىي مەھسۇلاتىنىڭ تېخىمۇ كۆپ قىسمىنى، بولۇپمۇ قوشۇمچە مەھسۇلاتىنىڭ تېخىمۇ كۆپ قىسمىنى زۆرۈر ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىدىغان چاغدا، ئۇ ھەم I تۈركۈم ئۈچۈن ھەم ئۆزى ئۈچۈن جۇغلانما جۇغلايدۇ.

كاپىتالنىڭ كۆپىيىشىنى ئاساس قىلغان ئىشلەپچىقىرىشتا $\mathrm{I}(v+m)$ نىڭ ئۆزى $\mathrm{II}c$ ۋە قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ كاپىتالغا تەكرار قوشۇلىدىغان قىسمى بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ II تۈركۈمدە ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئۇستىلىمە قىسمىنىڭ يىغىندىسىغا باراۋەر بولۇشى شەرت؛ II تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىشنىڭ ئەڭ تۆۋەن چېكى I تۈركۈمنىڭ ئۆزىدە ئەمەلىي



جۇغلىنىشىنىڭ بولۇشى، يەنى ئەمەلىي كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بولۇشى ئۈچۈنمۇ كەم بولسا بولمايدىغان ئەڭ تۆۋەن چەكتۇر.

ئەمدى باياتىن كۆزەتكەن ئەھۋالغا قايتىدىغان بولساق، ئۇنىڭ مۇنداق خۇسۇسىيىتى بارلىقى مەلۇم بولىدۇ: $\mathrm{II}c$ بۇ يەردە $\mathrm{I}(v+\frac{1}{2}m)$ دىن، يەنى I تۈركۈم مەھسۇلاتىنىڭ دارامەت سۈپىتىدە ئىستېمال ۋاستىلىرىگە سەرپ قىلىنىدىغان قىسمىدىن كىچىك بولىدۇ، دېمەك، $1500\,\mathrm{I}(v+m)$ بىلەن ئالماشتۇرۇلغاندا ئىككىنچى تۈركۈم قوشۇمچە مەھسۇلاتىنىڭ 70 كە تەڭ بولغان بىر قىسمى شۇ مۇناسىۋەت بىلەن دەرھال رېئاللىشىدۇ. $\mathrm{II}c$ 1430 غا كەلسەك، ئۇ باشقا شەرتلەر ئۆزگەرمىگەن ئەھۋال ئاستىدا، ھامان ئۆزىگە تەڭ قىممەتتىكى $\mathrm{I}(v+m)$ بىلەن قاپلىنىپ تۇرۇشى كېرەك، شۇنداق بولغاندىلا II تۈركۈمدە ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى يولغا قويۇش ئىمكانىيىتى بولىدۇ، بۇ يەردە ئۇنى تەكشۈرۈپ ئولتۇرۇشىمىزنىڭ ھاجىتى يوق. لېكىن تولۇقلانغان $70\,\mathrm{II}m$ نىڭ ئەھۋالى باشقىچە بولىدۇ. I تۈركۈم ئۈچۈن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى قاپلاش كىرىمدىنلا ۋە ئىستېمال مەقسىتىدىكى تاۋار ئالماشتۇرۇشتىنلا ئىبارەت بولغان نەرسە II تۈركۈم ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتىكىدەك تاۋار كاپىتال شەكلىدىن قايتا ناتۇرال شەكلىگە ئايلىنىشىدىنلا ئىبارەت بولماي، بىۋاسىتە جۇغلانما جۇغلاش جەريانى، بىر قىسىم قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ ئىستېمال ۋاستىلىرى شەكلىدىن ئۆزگەرمەس كاپىتالغا ئايلىنىش شەكلى بولىدۇ. ئەگەر I تۈركۈم 70 فوند ستېرلىڭ پۇل

(قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئۆزگىرىشى ئۈچۈن قالدۇرۇلغان زاپاس پۇل )غا II m 70 نى سېتىۋالسا ، II تۇركۇم 70 فوند ستېرلىڭ پۇلغا I m 70 نى سېتىۋالماي ، ئۇنى پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە جۇغلىسا ، ئۇ هالدا ئۇ 70 فوند ستېرلىڭ ئىشلەپچىقىرىشقا تەكرار ئىشتىراك قىلغان بىرەر مەھسۇلاتنىڭ نامايەندىسى بولمىغىنى بىلەن هەر هالدا ئۇستىلىمە مەھسۇلاتنىڭ (دەل II تۇركۇمدىكى قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ ، يەنى شۇ قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى بولغان ئۇستىلىمە مەھسۇلاتنىڭ ) نامايەندىسى بولغان بولاتتى ، لېكىن بۇنداق بولغاندا ، II تۇركۇم تەرەپتە پۇلنىڭ شۇنداق جۇغلىنىشى شۇ ۋاقىتتا ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى شەكلىدىكى سېتىش مۇمكىن بولمىغان I m 70 نىڭ نامايەندىسى بولغان بولاتتى . شۇنىڭ بىلەن I تۇركۇمدە نىسپىي ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقاتتى . بۇنىڭ ئۆزى II تۇركۇم تەرەپتە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭ بىرلا ۋاقىتتا كېڭەيمەيدىغانلىقى بىلەن ماس كەلگەن بولاتتى .

لېكىن بىز يۇقىرىقى بۇ نۇقتىنى قويۇپ تۇرايلى . I تۇركۇمدە چىقىپ كەتكەن 70 پۇل ئۇنىڭ ئۆزىگە II تۇركۇم تەرەپنىڭ I m 70 نى سېتىۋېلىش ئارقىلىق تولۇق ياكى قىسمەن قايتىپ كەلمىگىچە ، بۇ پۇلنىڭ هەممىسى ياكى بىر قىسمى II تۇركۇمدە ئۇستىلىمە يوشۇرۇن پۇل كاپىتالى بولۇپ تۇرىۋېرىدۇ . بۇ هال I تۇركۇم بىلەن II تۇركۇم ئوتتۇرىسىدىكى تاۋارنىڭ بىر - بىرىنى قاپلىشى پۇلنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىشىغا ئىمكان بەرمىگىچە ، هەر ئىككى تەرەپ ئوتتۇرىسىدىكى هەرقانداق ئالماشتۇرۇشقا مۇۋاپىق كېلىۋېرىدۇ . لېكىن ئىش نورمال بولۇۋاتقان شارائىتتا ، پۇل بۇ يەردە پەقەت ۋاقىتلىق رول ئوينايدۇ . ۋاقىتىنچە بوش تۇرۇپ قالغان ئۇستىلىمە پۇلنىڭ



هەممىسى دەرهال ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالى سۈپىتىدە ئاكتىپ فۇنكسىيە ئۆتەيدىغان كرېدىت تۈزۈمى شارائىتىدا ۋاقىتىنچە بوش تۇرۇپ قالغان بۇ پۇل كاپىتالىنى تېزگىنلەپ ئىشلىتىشكە بولىدۇ . مەسىلەن ، ئەسلىدە I تۇركۇمدىكى باشقا كارخانىلاردا تۇرۇپ قالغان ئۇستىلىمە مەھسۇلاتنى رېئاللاشتۇرىدىغان بۇ پۇل كاپىتالىنى I تۇركۇمدىكى يېڭى كارخانىلارغا ئىشلىتىشكە بولىدۇ . ئاندىن قالسا ، شۇنى كۆرسىتىش كېرەككى ، I m 70 نىڭ II تۇركۇمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالغا قوشۇلۇشى بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىككىنچى تۇركۇمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغىمۇ 14 نىڭ قوشۇلۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . بۇنداق قوشۇلۇش — خۇددى I تۇركۇمنىڭ قوشۇمچە مەھسۇلاتى I m نىڭ كاپىتال I c غا بىۋاستە قوشۇلغىنىدەك — II تۇركۇمدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش يەنىمۇ ئىلگىرىلەپ كاپىتاللىشىشقا قاراپ يۈزلەنگەن بولۇشى ، يەنى II تۇركۇمدىكى تەكرار ئىشلەپچىقىرىش زۆرۈر تۇرمۇش ۋاستىلىرىدىن تەركىب تاپقان ئاشۇ قىسمەن قوشۇمچە مەھسۇلاتنىڭ كۆپىيىشىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىدۇ .

---

بىز ئىككىنچى مىسالدا I m 500 نى كاپىتاللاشتۇرۇش ئۈچۈن 9000 مەھسۇلات تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەقسىتىدە تۆۋەندىكى ئۇسۇل بويىچە ئايرىلىشى كېرەك دېگەنىدۇق . بۇ يەردە پۇل ئوبوروتىنى قويۇپ تۇرۇپ ، تاۋار ئۈستىدىلا تەكشۈرۈش ئېلىپ بارىمىز .

I . $5000c + 500m$ (كاپىتاللىشىدىغان قوشۇمچە قىممەت ) + $1500v\ (v + m)$ ئىستېمال فوند = 7000 تاۋار .

II . $2000 = 1500c + 299v + 201m$ تاۋار . جەمئىي 9000 تاۋار

مەھسۇلات .

كاپىتاللىشىش جەريانى تۆۋەندىكىدەك بولىدۇ : I تۈركۈمدە كاپىتاللاشتۇرۇلىدىغان 500m نىڭ ئۆزى $\frac{5}{6} = 417c + \frac{1}{6} = 83v$ كە بۆلۈنىدۇ . بۇ 83v ئۆزگەرمەس كاپىتال ئامىللىرىنى سېتىۋېلىش ئۈچۈن II m دىن ئۆزىگە تەڭ مىقداردا سوممىنى ئالىدۇ ۋە ئۇنى II c غا قوشىدۇ . II c غا 83 نىڭ قوشۇلۇشى II v غىمۇ 83 نىڭ $\frac{1}{5}$ ئۆلۈشى = 17 نىڭ قوشۇلۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، ئالماشتۇرۇشتىن كېيىن ، مۇنداق نەتىجە چىقىرىمىز :

I. (5000c + 417m) c + (1000v + 83m) v

= 5417c + 1083v = 6500

II. (1500c + 83m) c + (299v + 17m) v

= 1583c + 316v = 1899

جەمئىي : 8399.

I تۈركۈمدە كاپىتال كۆپىيىپ 6000 دىن 6500 گە يەتكەن ، يەنى $\frac{1}{12}$ كۆپەيگەن بولىدۇ . II تۈركۈمدە كاپىتال كۆپىيىپ 1715 تىن 1899 غا يەتكەن ، يەنى $\frac{1}{9}$ گە يېقىن كۆپەيگەن بولىدۇ .

مۇشۇ ئاساستا تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئىككىنچى يىلنىڭ ئاخىرىدا تۆۋەندىكى كاپىتالغا ئىگە بولىدۇ :

I. (5417c + 452m) c + (1083v + 90m) v

= 5869c + 1173v = 7042.

II. (1583c + 42m + 90m) c + (316v + 8m + 18m) v



= 1715c + 342v = 2057.

ئۈچىنچى يىلنىڭ ئاخىرىدا تۆۋەندىكى مەھسۇلاتقا ئېرىشىدۇ :

I. 5869c + 1173v + 1173m.

II. 1715c + 342v + 342m.

ئەگەر I تۈركۈم ئىلگىرىكىدەك قوشۇمچە قىممەتنىڭ يېرىمىنى جۇغلىسا ، ئۇ چاغدا $I\ (v + \frac{1}{2}m) = 1173v + 587$ بولۇپ ، $(\frac{1}{2}m) = 1760$ II c 1715 نىڭ ئومۇمىي ساندىن ئېشىپ كېتىدۇ ، يەنى 45 ى كۆپ ئاشقان بولىدۇ . دېمەك ، بۇ پەرق ئۆزى بىلەن تەڭ مىقداردىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى II c غا ئۆتكۈزۈش يولى بىلەن قاپلىنىشى شەرت . بۇنداقتا II c غا 45 قوشۇلىدۇ ، شۇ جۈملىدىن بۇ II v گىمۇ $9 = \frac{1}{5}$ نىڭ قوشۇلۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . ئۇنىڭدىن قالسا ، كاپىتاللاشقان I m 587 مۇ $\frac{5}{6}$ بىلەن $\frac{1}{6}$ گە ، يەنى 489c بىلەن 98v گە بۆلۈنىدۇ ؛ بۇ 98 II تۈركۈمدىكى ئۆزگەرمەس كاپىتالغا يەنە 98 نىڭ قوشۇلۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ ، شۇنداقلا II تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالغىمۇ $20 = \frac{1}{5}$ نىڭ قوشۇلۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ . شۇنداق قىلىپ ، بىز مۇنداق نەتىجە چىقىرىمىز :

I. (5869c + 489m) c + (1173v + 98m) v

= 6358c + 1271v = 7629

II. (1715c + 45m + 98m) c + (342v + 9m + 20m) v

= 1858c + 371v = 2229

ئومۇمىي كاپىتال = 9858 .

دېمەك، ئۈچ يىللىق كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش نەتىجىسىدە I تۈركۈمدىكى ئومۇمىي كاپىتال كۆپىيىپ 6000 دىن 7629 غا، II تۈركۈمدىكى ئومۇمىي كاپىتال كۆپىيىپ 1715 تىن 2229 غا، ئىجتىمائىي ئومۇمىي كاپىتال كۆپىيىپ 7715 تىن 9858 گە يەتكەن بولىدۇ.

## 3. جۇغلانما جۇغلاشتا IIc نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشى

مەلۇمكى، $I(v+m)$ بىلەن IIc نىڭ ئالماشتۇرۇلۇشىدا ئوخشاش بولمىغان ئەھۋاللار بولىدۇ.

ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشتا بۇ ئىككىسى تەڭ بولۇشى، بىر - بىرىنى قاپلىشى شەرت؛ چۈنكى، ئۇنداق بولمىسا، خۇددى يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش توسقۇنلۇققا ئۇچرايدۇ.

جۇغلانما جۇغلاشتا، ئالدى بىلەن جۇغلانما نىسبىتىنى تەكشۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ. بىز يۇقىرىدىكى ئەھۋاللارنىڭ ھەممىسىدە I تۈركۈمدىكى جۇغلانما نىسبىتى $= \frac{1}{2}m\,I$ بولىدۇ ۋە ھەر يىلى ئۆزگەرمەي تۇرىدۇ، دەپ پەرەز قىلىپ كەلگەنىدۇق. بۇ جۇغلانما كاپىتالنىڭ ئۆزگىرىشچان كاپىتال بىلەن ئۆزگەرمەس كاپىتالغا بۆلۈنىدىغان نىسبىتى ئۆزگىرىدۇ، دەپلا پەرەز قىلغانىدۇق. بۇنىڭدا مۇنداق ئۈچ خىل ئەھۋال كۆرۈلگەنىدى:

1. $IIc = I(v+\frac{1}{2}m)$ بولىدۇ. دېمەك، $I(v+m)$ IIc دىن ئاز بولىدۇ. ھامان شۇنداق بولۇشى شەرت،



بولمىسا I تۈركۈم جۇغلانما جۇغلىيالمايدۇ.

2. IIc دىن $I(v+\frac{1}{2}m)$ كۆپ بولىدۇ. بۇ ئەھۋالدا بۇنىڭ ئورنىنى قاپلاش ئۈچۈن، IIm نىڭ تېگىشلىك قىسمىنى IIc غا قوشۇپ، IIc ئومۇمىي مىقدارىنى $I(v+\frac{1}{2}m)$ گە باراۋەر قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. بۇ يەردىكى ئالماشتۇرۇش II تۈركۈم ئۈچۈن ئېيتقاندا ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىشى بولماستىن، بەلكى جۇغلانما جۇغلاش، يەنى ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئالماشتۇرۇلىدىغان بىر قىسىم قوشۇمچە مەھسۇلات ھېسابىغا كۆپەيتىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇنداق كۆپىيىش ئەينى ۋاقىتتا II تۈركۈمنىڭ ئۆز قوشۇمچە مەھسۇلاتىنىڭ بىر قىسمىنى ئاجرىتىپ ئۆزگىرىشچان كاپىتالىنى مۇناسىپ ھالدا كۆپەيتىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

3. IIc دىن $I(v+\frac{1}{2}m)$ ئاز بولىدۇ. بۇ ئەھۋالدا، II تۈركۈم ئۆزىنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنى بۇنداق ئالماشتۇرۇشنىڭ ياردىمى بىلەن تولۇق تەكرار ئىشلەپچىقىرالمايدۇ، شۇ سەۋەبتىن، بۇنىڭ كېمىنى I تۈركۈمدىن سېتىۋېلىش يولى بىلەن تولدۇرۇشى لازىم. لېكىن، بۇنداق ئەھۋال II تۈركۈمدىكى ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ تۆپلەپ جۇغلىنىشىنى تەلەپ قىلمايدۇ، چۈنكى، ئۇنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالى ئاشۇنداق سېتىۋېلىش ئارقىسىدىلا ئەسلىدىكى مىقدارى بويىچە تولۇق تەكرار ئىشلەپچىقىرىلىدۇ. ئىككىنچى تەرەپتىن، I تۈركۈمدىكى كاپىتالىستلارنىڭ ئۇستىلىمە پۇل كاپىتالىنىلا جۇغلايدىغان ئاشۇ قىسمى ئالماشتۇرۇش ئارقىسىدا بۇنداق

جوغلانمىنىڭ بىر قىسمىنى ھاسىل قىلىپ بولغان بولىدۇ .

ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن $\mathrm{I}(v+m) = \mathrm{II}c$ ئالدىنقى شەرت بولىدۇ . بۇ ئالدىنقى شەرت 10 — 11 يىللىق سانائەت دەۋرىدىكى مەلۇم بىر يىللىق ئىشلەپچىقىرىش ئومۇمىي مىقدارىنىڭ كۆپىنچە ئالدىنقى يىلدىكىدىن ئاز بولۇشىغا ، ھەتتا ئالدىنقى يىلدىكىگە سېلىشتۇرغاندا ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنىڭمۇ بولمايدىغانلىقىغا قارىماي ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىشقا توغرا كەلمەيدۇ . بۇلا ئەمەس ، ئاھالە ھەر يىلى تەبىئىي كۆپىيىپ تۇرغان شارائىتتا ، ئىشلەپچىقىرىش بىلەن شۇغۇللانمايدىغان ئادەم سانى شۇنىڭغا يارىشا كۆپىيىپ بېرىۋاتقان ۋە خىزمەتكارلار ھەممە قوشۇمچە قىممەتنىڭ نامايەندىسى بولغان 1500 نى ئىستېمال قىلىشقا قاتناشقاندىلا ، ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىش ئاندىن بارلىققا كېلىدۇ . بۇنداق ئەھۋالدا ، كاپىتال جوغلانمايدۇ ، يەنى ئەمەلىي كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش بولمايدۇ . شۇڭا ، كاپىتالىستىك جوغلانمىدىن ئىبارەت پاكىت $\mathrm{II}c = \mathrm{I}(v+m)$ بولۇش ئىمكانىيىتىنى يوققا چىقىرىدۇ . بىراق ، ھەتتا كاپىتالىستىك جوغلانمىدىمۇ شۇنداق ئەھۋال يۈز بېرىشى ئېھتىمالكى ، ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىلگىرىكى بىر قاتار مەزگىللىرى داۋامىدا جوغلانما جوغلاش نەتىجىسىدە $\mathrm{II}c$ يالغۇز $\mathrm{I}(v+m)$ گە تەڭ بولۇپلا قالماي ، بەلكى $\mathrm{I}(v+m)$ دىن كۆپ بولۇپ چىقىشى مۇمكىن . بۇ II تۈركۈمدە ئىشلەپچىقىرىش ئوشۇقچىلىقى كېلىپ چىقىدۇ ، ئۇنىڭ تەڭپۇڭلۇقى بىر قېتىملىق چوڭ ۋەيرانچىلىق ئارقىسىدىلا ئەسلىگە كېلىدۇ ، نەتىجىدە كاپىتال II تۈركۈمدىن I تۈركۈمگە ئۆتۈپ كېتىدۇ ، دېگەنلىك . — II تۈركۈم ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ بىر



قىسمىنى ئۆزى تەكرار ئىشلەپچىقارغان ، ئالايلۇق ، دېھقانچىلىقتا ئۆزى ئىشلەپچىقارغان ئۇرۇقتىن پايدىلانغان ھالەتتىمۇ ، $\mathrm{I}(v+m)$ بىلەن $\mathrm{II}c$ نىڭ مۇناسىۋىتى ئۆزگەرمەيدۇ . I تۈركۈم بىلەن II تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشتا ، $\mathrm{II}c$ نىڭ بۇ قىسمىنى $\mathrm{I}c$ غا ئوخشاشلا تەكشۈرۈپ ئولتۇرۇشنىڭ ھاجىتى يوق . II تۈركۈمدىكى مەھسۇلاتنىڭ بىر قىسمى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى سۈپىتىدە I تۈركۈمگە كىرگەن ھالەتتىمۇ ، مەسىلىنىڭ ماھىيىتى ئۆزگەرمەيدۇ . مەھسۇلاتنىڭ بۇ قىسمى I تۈركۈم تەرىپىدىن يەتكۈزۈپ بېرىلگەن ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنىڭ بىر قىسمى بىلەن تەڭشىلىپ كېتىدۇ ، ئەگەر بىز ئىجتىمائىي ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئىككى چوڭ تۈركۈمى (ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچىلار بىلەن ئىستېمال ۋاستىلىرىنى ئىشلەپچىقارغۇچىلار ) ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشنى ساپ ۋە ئوچۇق ھالىتىدە تەكشۈرۈپ چىقىشنى خالايدىكەنمىز ، بۇ قىسمىنى باشتىلا ھەر ئىككى تەرەپتىن چىقىرىۋېتىشىمىز كېرەك .

دېمەك ، كاپىتالىستىك ئىشلەپچىقىرىش شارائىتىدا $\mathrm{I}(v+m)$ نىڭ $\mathrm{II}c$ غا تەڭ بولۇشى مۇمكىن ئەمەس ؛ باشقىچە ئېيتقاندا ، ئالماشتۇرۇلىدىغان چاغدىمۇ بۇ ئىككىسى بىر - بىرىنى قاپلىيالمايدۇ . ئەگەر $\mathrm{I}m$ نىڭ I تۈركۈم كاپىتالىستلىرى تەرىپىدىن دارامەت سۈپىتىدە سەرپ قىلىنىدىغان قىسمى $\mathrm{I}\frac{x}{m}$ بولىدىغان بولسا ، ئۇ چاغدا $\mathrm{I}(v+\frac{x}{m})$ نىڭ $\mathrm{II}c$ غا تەڭ بولۇشى ، ئۇنىڭدىن كۆپ ياكى ئاز بولۇشى ئېھتىمال ؛ لېكىن $\mathrm{I}(v+\frac{x}{m})$ ھامان $\mathrm{II}(c+m)$ دىن ئاز بولۇشى شەرت . بۇنىڭ كەم قىسمى $\mathrm{II}m$ نىڭ II تۈركۈم كاپىتالىستلار سىنىپى

قانداقلا بولمىسۇن ئۆزى ئىستېمال قىلىشى لازىم بولغان قىسمىدۇر .

شۇنى كۆرسىتىپ ئۆتۈش كېرەككى ، جۇغلانما توغرىسىدىكى يۇقىرىقى بايانلاردا ئۆزگەرمەس كاپىتال ئۇنىڭ قاتنىشىشى بىلەن ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار كاپىتالنىڭ بىر قىسىم قىممىتىدىن ئېيتقاندا ، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ قىممىتى توغرىسىدا ئېنىق توغرا چۈشەنچە بېرىلمىگەن . يېڭى جۇغلانغان ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق قىسمى پەيدىنپەي دەۋرىيلىك ھالدا ، بۇ تۇراقلىق ئامىللارنىڭ ئوخشاش بولمىغان خاراكتېرى بويىچە تاۋار كاپىتالغا ئوخشاش بولمىغان دەرىجىدە قوشۇلىدۇ ؛ شۇڭا خام ماتېرىيال ۋە يېرىم تەييار مەھسۇلات قاتارلىقلار تاۋار ئىشلەپچىقىرىشقا كۆپلەپ كىرگۈزۈلسە ، تاۋار كاپىتالنىڭ بىرقەدەر كۆپ قىسمى تۇراقسىز ئۆزگەرمەس تەركىبىي قىسىم ۋە ئۆزگىرىشچان كاپىتالنىڭ قايلىشىدىن ھاسىل بولىدۇ (تۇراقسىز تەركىبىي قىسمىنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتىنى نەزەردە تۇتقاندا يۇقىرىقىدەك بايان قىلىش مۇۋاپىق ؛ شۇڭا ، بىر يىل ئىچىدە تۇراقسىز قىسىم ھەم تۇراقلىق كاپىتالدىن ئۇنىڭغا يۆتكەلگەن ئاشۇ قىسىم قىممەتنىڭ دەۋرىيلىك ئوبوروتى ئىنتايىن كۆپ بولىدۇ ، تەمىنلىگەن تاۋارنىڭ ئومۇمىي سوممىسىمۇ قىممەت جەھەتتە يىللىق ئىشلەپچىقىرىشقا كىرگۈزۈلگەن ئومۇمىي كاپىتالغا باراۋەر كېلىدۇ ، دەپ پەرەز قىلىشقا بولىدۇ ) . لېكىن ماشىنا بىلەن ئىشلەپچىقىرىش ئېلىپ بارغاندا ، قوشۇمچە ماتېرىيالنىلا ئىشلىتىپ ، خام ماتېرىيالنى ئىشلەتمىگەن جايلاردا ئەمگەك ئامىلى $v$ جەزمەن تاۋار كاپىتالنىڭ بىرقەدەر چوڭ تەركىبىي قىسمى سۈپىتىدە قايتا نامايان بولىدۇ . پايدا نىسبىتىنى ھېسابلىغاندا ، قوشۇمچە قىممەت ئومۇمىي كاپىتال بويىچە ھېسابلىنىپ ، تۇراقلىق



تەركىبىي قىسمىنىڭ دەۋرىيلىك ھالدا مەھسۇلاتقا يۆتكەلگەن قىممىتىنىڭ قانچىلىكلىكى بىلەن مۇناسىۋىتى بولمايدۇ . لېكىن دەۋرىيلىك ئىشلەپچىقىرىلغان ھەربىر تاۋار كاپىتالنىڭ قىممىتىدىن ئېيتقاندا ، ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق قىسمىنىڭ خورىشى تۈپەيلىدىن قىممىتىنى مەھسۇلاتقا تەك يۆتكەش دەرىجىسىگە ئاساسەن ئۆزگەرمەس كاپىتالنىڭ تۇراقلىق قىسمى ھېسابلىنىدۇ .

---

## IV . قوشۇمچە چۈشەندۈرۈش

II تۈركۈمگە نىسبەتەن ئېيتقاندا ، دەسلەپكى پۇل مەنبەسى بولسا I تۈركۈمدىكى ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچى IIc نىڭ بىر قىسمى بىلەن ئالماشتۇرغان $m + v$ دىن ئىبارەت . پەقەت ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچى قوشۇمچە قىممەت توپلاپ ياكى ئۇنى I تۈركۈمدىكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئايلاندۇرۇش ئارقىلىق ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتكەندە ، ئۇنىڭ ئىلكىدىكى $m + v$ ى ئاندىن II تۈركۈمگە كىرمەيدۇ . يەنە بىر تەرەپتىن ، پەقەت ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچى ئۆزىگە پۇل جۇغلاپ ، ئاخىرى تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىپ ، ئالتۇن ئىشلەپچىقىرىشدا كىرىم سۈپىتىدە ئىشلەتمەستىن ، بەلكى ئالتۇن ئىشلەپچىقارغۇچىنىڭ ئۈستىلمە ئۆزگىرىشچان كاپىتالى سۈپىتىدە ئىشلەتكەن قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئاشۇ قىسمى ئاندىن II تۈركۈمگە كىرىدۇ ، ئۇ يەردە يېڭىدىن ساقلانما پۇل شەكىللىنىدۇ ياكى يېڭى ۋاستە يارىتىلىدۇ ، ئۇنى I تۈركۈمدىن سېتىۋېلىپ بىۋاسىتە ھالدا II تۈركۈمگە سېتىپ بېرىشنىڭ زۆرۈرىيىتى قالمايدۇ . ئالتۇن

ئىشلەپچىقىرىلىدىغان I $(v + m)$ دىن كەلگەن پۇلدىن ئالتۇننىڭ بىر قىسمىنى تۇتۇپ قېلىپ، Ⅱ تۈركۈمنىڭ بەزى ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرى ئېھتىياجلىق بولغان خام ماتېرىيال قاتارلىقلارغا ئىشلىتىدۇ. قىسقىسى، ئۇلارنىڭ ئۆزگەرمەس كاپىتالىنىڭ قاپلاش ئامىلى سۈپىتىدە ئىشلىتىدۇ. كەلگۈسىدە تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى كېڭەيتىش ئۈچۈن، I تۈركۈم بىلەن Ⅱ تۈركۈم ئوتتۇرىسىدىكى ئالماشتۇرۇشتا، تۆۋەندىكى ئەھۋالدا ۋاقىتىنچە شەكىللىنىدىغان پۇل ساقلاش ئامىللىرى پەيدا بولىدۇ: I تۈركۈمگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، پەقەت مۇشۇنداق ئەھۋالدا، يەنى I m نىڭ بىر قىسمى بىر تەرەپلىمە، مۇناسىپ سېتىۋېلىش بولماستىن بەلكى Ⅱ تۈركۈمگە سېتىپ بېرىدۇ ھەمدە ئۇ يەردە Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئۇستىلىمە ئۆزگەرمەس كاپىتالى سۈپىتىدە رولىنى جارى قىلدۇرىدۇ؛ Ⅱ تۈركۈمگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، بۇنداق ئەھۋالدا، يەنى I تۈركۈم ئۇستىلىمە ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئېرىشمەكچى بولغاندا، Ⅱ تۈركۈممۇ I تۈركۈم ئېلىپ بارغان يۇقىرىقىغا ئوخشاش ئىشنى ئېلىپ بارىدۇ؛ ئۇنىڭدىن قالسا، بۇنداق ئەھۋالدا، I تۈركۈم كىرىم سۈپىتىدە خەجلىۋەتكەن ئاشۇ قىسىم قوشۇمچە قىممەتنىڭ ئاشۇ قىسمى Ⅱ c بىلەن ئۆزئارا خالاس قىلىنماي، Ⅱ m نىڭ بىر قىسمى كىشىلەر تەرىپىدىن سېتىۋېلىنىپ پۇلغا ئايلىنىدۇ. ئەگەر Ⅱ c دىن I $(v + \frac{m}{x})$ كۆپ بولسا، Ⅱ c ئۆزىنىڭ ئاددىي تەكرار ئىشلەپچىقىرىشى ئۈچۈن I تۈركۈمنىڭ تاۋارلىرىنى ئىشلىتىشى ئارقىلىق Ⅱ m دىكى I تۈركۈم تەرىپىدىن ئىستېمال قىلىنىپ بولغان قىسمىنى قاپلاشنىڭ زۆرۈرىيىتى يوق. مەسىلە شۇ يەردىكى، Ⅱ تۈركۈمدىكى ھەرقايسى كاپىتالىستلار ئوتتۇرىسىدىكى



ئالماشتۇرۇشتا — بۇنداق ئالماشتۇرۇش پەقەت Ⅱ m نىڭ ئۆزئارا ئالماشتۇرۇلۇشىدۇر — پۇل ساقلاش قانچىلىك دەرىجىدە شەكىللىنەلەيدۇ؟ بىزگە مەلۇمكى، Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدا بىۋاسىتە جۇغلانمىنىڭ بولۇشى Ⅱ m تۈركۈمنىڭ بىر قىسمىنىڭ بىۋاسىتە ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلانغانلىقىدىن بولىدۇ (دەل I تۈركۈمنىڭ ئىچكى قىسمىدا بىۋاسىتە جۇغلانمىنىڭ بولۇشى I تۈركۈمنىڭ بىر قىسمىنىڭ بىۋاسىتە ئۆزگىرىشچان كاپىتالغا ئايلانغانلىقى سەۋەبىدىن بولغانغا ئوخشاش). پەقەت Ⅱ تۈركۈمنىڭ ئوخشاش بولمىغان تارماقلىرىنىڭ ئىچكى قىسمىدىكى جۇغلانمىنىڭ ھەم ھەربىر يەككە ئىشلەپچىقىرىش تارماقلىرىدىكى ھەربىر يەككە كاپىتالىست جۇغلانمىسىنىڭ ئوخشىمىغان باسقۇچتا تۇرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەندىلا، بۇ مەسىلە چۈشەندۈرۈلگەن بولىدۇ. ئەگەر مۇناسىپ ئۆزگەرتىش كىرگۈزۈلگەندىمۇ پۈتۈنلەي I تۈركۈمگە تەتبىقلىنىدۇ. بىر تەرەپ تېخىچىلا پۇل ساقلاش، سېتىش لېكىن سېتىۋالماسلىق باسقۇچىدىلا تۇرىدۇ؛ يەنە بىر تەرەپ بولسا، تەكرار ئىشلەپچىقىرىشنى ئەمەلىي كېڭەيتىش دەرىجىسىگە يېتىپ، سېتىۋېلىش لېكىن ساتماسلىق باسقۇچىدىلا تۇرىدۇ. ئەلۋەتتە، ئۇستىلىمە ئۆزگىرىشچان كاپىتال ئالدى بىلەن ئۇستىلىمە ئەمگەك كۈچىگە سەرپ قىلىنىدۇ؛ لېكىن بۇنداق ئەمگەك كۈچى پۇل ساقلاش بىلەن شۇغۇللىنىدىغان، ئۇستىلىمىگە ئىگە بولغان، ئىشچىلارنى ئىستېمال ۋاستىلىرى بىلەن تەمىنلەيدىغان ئاشۇ كىشىلەردىن تۇرمۇش ۋاستىلىرىنى سېتىۋالىدۇ. بۇ كىشىلەرنىڭ پۇل ساقلىشىغا يارىشا، پۇل ئۇلارنىڭ قولىدىن ئۆزىنىڭ باشلىنىش نۇقتىسىغا قايتىپ كەلمەيدۇ. ئۇلار پۇل جۇغلايدۇ.

# ئىزاھات

1 . ماركس 1843 ـ يىلىنىڭ ئاخىرىدىن باشلاپ سىياسىي ئىقتىسادنى سىستېمىلىق تەتقىق قىلغان. ئۇ 19 ـ ئەسىرنىڭ 50 ـ ۋە 60 ـ يىللىرى ئىلگىرى ـ ئاخىر بولۇپ 1857 — 1858 ـ يىلى، 1861 — 1863 ـ يىلى، 1864 — 1865 ـ يىلى پۈتكۈل «كاپىتال»نىڭ ئۈچ توم تۆت كىتاب مەزمۇنىغا چېتىشلىق قولىيازمىسىنى يېزىپ چىققان. ماركس «كاپىتال»نىڭ «تۆت كىتاب پىلانى»نى 1865 ـ يىل 7 ـ ئاينىڭ 31 ـ كۈنى تۇنجى قېتىم تىلغا ئالغان، ماركس ئېنگېلسقا يازغان خېتىدە: «يەنە ئۈچ باب يازسام نەزەرىيە قىسمى (ئالدىنقى ئۈچ كىتاب) ئاخىرلىشىدۇ. ئۇندىن كېيىن يەنە تۆتىنچى كىتاب، يەنى تارىخىي ماتېرىيال قىسمىنى يازىمەن» دېگەن. 1866 ـ يىل 10 ـ ئاينىڭ 13 ـ كۈنى ل. كۇگېلمانغا يازغان خېتىدە ئۈچ توم تۆت كىتاب توغرىسىدىكى پىلانى توغرىسىدا توختىلىپ: «پۈتۈن ئەسەر تۆۋەندىكى بىرقانچە بۆلەككە بۆلۈنىدۇ: بىرىنچى كىتاب، كاپىتالنىڭ ھاسىل قىلىنىش جەريانى. ئىككىنچى كىتاب، كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانى. ئۈچىنچى كىتاب، ئومۇمىي جەريانىنىڭ ھەر خىل شەكلى. تۆتىنچى كىتاب، نەزەرىيە تارىخى. بىرىنچى توم ئالدىنقى ئىككى كىتابنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مەن ئۈچىنچى كىتابنى ئىككىنچى تومغا، تۆتىنچى كىتابنى ئۈچىنچى تومغا ئۆزگەرتىشنى ئويلاۋاتىمەن» دېگەن. 1867 ـ يىلى «كاپىتال»نىڭ بىرىنچى تومى نەشر قىلىنىشنىڭ ئالدى ـ كەينىدە ماركسنىڭ ئۈچ توم تۆت كىتاب پىلانىدا يەنە بەزى ئۆزگىرىشلەر بولغان. يەنى بىرىنچى توم بىرىنچى كىتابنىلا، ئىككىنچى توم ئىككىنچى، ئۈچىنچى كىتابنى، ئۈچىنچى توم تۆتىنچى كىتابنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. ماركسنىڭ «كاپىتال» ئۈچۈن يازغان «بىرىنچى نەشرىگە كىرىش سۆز» («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە ئىككىنچى نەشرى، 44 ـ بۆلۈم، 12 ـ بەت)گە قاراڭ. ماركس ئالەمدىن ئۆتكەندىن كېيىن، ئېنگېلس ئۇنىڭ ئىككىنچى كىتابنى ئىككىنچى تومغا، ئۈچىنچى كىتابنى ئۈچىنچى تومغا ئۆزگەرتكەن. ئېنگېلس ئالەمدىن ئۆتكەندىن كېيىن كائۇتسكى «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»نى مۇستەقىل ئەسەر قىلىپ نەشر قىلدۇرغان (3 ـ ئىزاھاتقا قاراڭ). سوۋېت جۇمھۇرىيىتى ماركسىزم ـ لېنىنىزم تەتقىقات ئاكادېمىيىسى تەھرىرلەپ نەشر قىلغان «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى» رۇسچە ئىككىنچى نەشرىدە «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»

تۈنجى بولۇپ «كاپىتال»نىڭ تۆتىنچى تومى قىلىپ نەشر قىلىنغان.

1865 - يىلىنىڭ ئالدىنقى يېرىمىدا ماركس «كاپىتال»نىڭ ئىككىنچى تومى (ئىككىنچى كىتاب) توغرىسىدىكى «ئىككىنچى كىتاب. كاپىتالنىڭ ئوبوروت جەريانى» دېگەن تېمىدىكى بىرىنچى كۆپىيە ياكى بىرىنچى قولىيازمىسىنى يازغان. 1868 - يىلىنىڭ ئاخىرىدىن 1870 - يىلى 7 - ئايغىچە ماركس ئىككىنچى توم ياكى ئىككىنچى كىتابنىڭ ئىككىنچى قولىيازمىسى (II كۆپىيە)نى يازغان. بۇ كۆپىيە كېيىن ئىككىنچى تومنىڭ بارلىق ئۈچ قىسمىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، «ئىككىنچى كىتابنىڭ بىردىنبىر نىسبەتەن مۇكەممەل قولىيازمىسى» (بۇ توپلامنىڭ 7 - بېتىگە قاراڭ). بۇ مەزگىلدە ماركس يەنە III كۆپىيە (1867 - يىلى 9 - ئاي) ۋە IV كۆپىيە (1868 - يىلى 4 — 5 - ئاي) ھەم ئېنگېلس ئىككىنچى تومنىڭ «كىرىش سۆز»دە تىلغا ئالمىغان ئىككى قولىيازمىسىنى يېزىپ پۈتتۈرگەن. بۇ قولىيازمىنىڭ بىرى بىرىنچى بابقا تەۋە قولىيازما بولۇپ، 1868 — 1870 - يىللىرى يېزىلغان؛ يەنە بىرى، ئۈچىنچى قىسمغا تەۋە قولىيازما بولۇپ، 1870 - يىلى يېزىلغان. ئۇنىدىن كېيىن، ماركس ئاغرىپ قالغاچقا، 1877 - يىلى سالامەتلىكى ئەسلىگە كەلگۈچە ئىشى ناھايىتى ئۇزاق ۋاقىت ئۈزۈلۈپ قالغان.

1877 — 1881 - يىللىرى ماركس V كۆپىيىسى (1877 - يىلى 4 — 9 - ئاي)، VI كۆپىيىسى (1877 - يىلى 10 - ئاي — 1878 - يىلى 6 - ئاي)، VII كۆپىيىسى (1878 - يىل 7 - ئاينىڭ 2 - كۈنى تاماملانغان)، VIII كۆپىيىسى (1880 — 1881 - يىلى) ھەم ئېنگېلس «كىرىش سۆز»دە تىلغا ئالمىغان بىرىنچى بابقا تەۋە ئۈچ قولىيازما (ئايرىم ھالدا 1877 - يىلى 3 - ئاي، 4 - ئاي ۋە 5 - ئايدا يېزىلغان)نى يېزىپ پۈتتۈرگەن. ماركس ئۆمرىنىڭ ئاخىرقى ئىككى يىلىدا ئىككىنچى توم (ئىككىنچى كىتاب)نى يېزىش خىزمىتى بىلەن شۇغۇللانمىغان. ئىككىنچى، ئۈچىنچى تومنى نەشر قىلدۇرۇشتىن ئىبارەت بۇ ئېغىر ۋەزىپە ئۇنىڭ دوستى ئېنگېلسنىڭ زىممىسىگە چۈشكەن.

ئېنگېلس ماركس قالدۇرۇپ كەتكەن قولىيازمىنىڭ مەزمۇنىنى تەتقىق قىلىپ ھەم قولىيازمىنىڭ ھەجمى ئۈستىدە ئويلىنىپ، ماركسنىڭ تەسەۋۋۇرى بويىچە ئىش كۆرمەي، ئىككىنچى تومنىڭ ئىككى كىتابىنى، يەنى ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى كىتابىنى ئىككىنچى توم ۋە ئۈچىنچى توم قىلىپ نەشر قىلدۇرۇشنى قارار قىلغان.

ئېنگېلس ماركسنىڭ قولىيازمىلىرىغا ئىنتايىن ئېھتىياتچانلىق بىلەن مۇئامىلە قىلغان، خۇددى ئۆزى ئېيتقاندەك: «بۇ قولىيازمىلارنى خەتمۇخەت كۆچۈرۈپ يازغان؛ ئۇسلۇب جەھەتتە ماركس ئۆزىمۇ ئۆزگەرتىدىغان جايلارنىلا ئۆزگەرتكەن، پەقەت ئۆزگەرتىش تامامەن زۆرۈر بولغان ھەم مەنىسى گۇمانلىق تۇيۇلمايدىغان جايلارغا ئاندىن بىرنەچچە ئېغىز چۈشەندۈرۈش خاراكتېرلىك سۆزلەر ۋە يۇقىرى بىلەن تۆۋەننى بىر - بىرىگە باغلايدىغان ئىبارىلەرنى ئىشلەتكەن» (بۇ تومنىڭ ئۈچىنچى بېتىگە قاراڭ)



. پۈتكول ئىككىنچى تومنىڭ باب، پاراگرافلىرىنىمۇ «كاپىتال»نىڭ بىرىنچى تومنىڭ بىرىنچى نەشرى (1872 - يىلى)نىڭ مۇندەرىجە قۇرۇلمىسى بويىچە ئايرىغان. ئىككى يىلدىن كۆپرەك ۋاقىت تىرىشىپ ئەمگەك قىلىش ئارقىلىق، ئېنگېلس ماركس تاماملاپ بولالمىغان قولىيازما ئاساسىدا تەھرىرلىگەن «كاپىتال»نىڭ ئىككىنچى تومى 1885 - يىلى 7 - ئايدا ھامبۇرگدا نەشر قىلىنغان، ئېنگېلس «كىرىش سۆز»نى يازغان. ئۇنىڭدا تەھرىرلەش خىزمىتى ۋە ھەرقايسى قولىيازمىلاردىن پايدىلىنىش ئەھۋالى چۈشەندۈرۈلگەن شۇنداقلا بۇرژۇئازىيىنىڭ ماركسنى ئەيىبلىشىگە رەددىيە بېرىلگەن. 1893 - يىلى «كاپىتال»نىڭ ئىككىنچى تومىنىڭ ئىككىنچى نەشرى چىققان.

بۇ تومنىڭ تەرجىمىسى «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە بىرىنچى نەشرى 24 - توم ئاساسىدا، دېموكراتىك گېرمانىيە ماركسىزم - لېنىنىزم تەتقىقات ئاكادېمىيىسى تەھرىرلىگەن «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»نىڭ 1963 - يىلىدىكى نېمىسچە نەشرى 24 - تومغا ئاساسەن قايتىدىن تەھرىرلەنگەن. — .3

2. ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى»نىڭ بىرىنچى قىسمى 1859 - يىلى 6 - ئايدا بېرلىندا نەشر قىلىنغان («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە ئىككىنچى نەشرى، 31 - توم، 411 — 582 - بەتكە قاراڭ). —— .5

3. ئېنگېلس ئەسلىدە ماركسنىڭ «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى» توغرىسىدىكى قولىيازمىسىنى «كاپىتال»نىڭ تۆتىنچى تومى قىلىپ نەشر قىلدۇرماقچى بولغان بولسىمۇ، لېكىن بۇ پىلانىنى ئەمەلگە ئاشۇرالمىغان. 1905 — 1910 - يىلى ك. كائۇتسكى «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»نى تەھرىرلەپ نەشر قىلغان، ئۇ ماركسنىڭ قولىيازمىسىغا ئۆزگەرتىش كىرگۈزگەن. 1954 — 1961 - يىلى سوۋېت جۇمھۇرىيىتى ماركسىزم - لېنىنىزم تەتقىقات ئاكادېمىيىسى «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»نىڭ رۇسچە يېڭى نۇسخىسىنى نەشر قىلدۇرغان. دېموكراتىك گېرمانىيە 1956 — 1962 - يىلى رۇسچە نۇسخىسىنى ئاساس قىلىپ، يېڭى نېمىسچە نۇسخىسىنى نەشر قىلدۇرغان. «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»نىڭ تۇنجى خەنزۇچە تەرجىمىسىنى كائۇتسكىنىڭ نۇسخىسىغا ئاساسەن گو دالى تەرجىمە قىلغان بولۇپ، ئۇ كىتابنىڭ نامى «قوشۇمچە قىممەت تەلىماتى تارىخى» (جەمئىي ئۈچ توم)، 1949 - يىلى 6 - ئايدا چاڭچۇندىكى يېڭى جۇڭگو كىتاب ئىدارىسى تەرىپىدىن نەشر قىلىپ تارقىتىلغان. «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى» بىلەن شۆھرەت تاپقان بۇ قولىيازما ھازىر «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، خەنزۇچە 2 - نەشرىنىڭ 33 — 35 - توملىرىغا كىرگۈزۈلدى. —— .6

4. **مۇنبەر سوتسىيالىزمى** 19 - ئەسىرنىڭ 70 — 90 - يىللىرىدىكى گېرمانىيە بۇرژۇئا سىياسىي

ئىقتىسادشۇناسلىق ئېقىمى. مۇنبەر سوتسىيالىزمچىلىرى — دۆلەت سوتسىيالىزمچىلىرىنىڭ ۋەكىللىك شەخسلىرى گېرمانىيە ئۇنىۋېرسىتېتىدىكى پروفېسسورلار بولۇپ، ئۇنىۋېرسىتېتتىكى مۇنبەردە بۇرژۇئا ئىسلاھاتچىلىقىنى تەرغىب قىلغان. مۇنبەر سوتسىيالىزمىنىڭ بارلىققا كېلىشىگە ئېكسپلاتاتسىيە قىلغۇچى سىنىپلار ماركسىزمنىڭ تارقىلىشى ۋە ئىشچىلار ھەرىكىتىنىڭ تەرەققىي قىلىشىدىن قورققانلىقى، بۇرژۇئا مۇتەپەككۇرلىرىنىڭ ئەمگەكچى ئاممىنى باش ئېگىپ ئىتائەت قىلغۇچىغا ئايلاندۇرۇشنىڭ يېڭى ۋاسىتىسىنى ئىزدەشكە ئۇرۇنغانلىقى سەۋەب بولغان. مۇنبەر سوتسىيالىزمىنىڭ ۋەكىللىرىدىن گ. ئىمولېر، ل. بېرېنتانو، ئا. ۋاگېنا، ك. بىشېر، ۋ. سامبات قاتارلىقلار دۆلەت سىنىپتىن ھالقىغان تەشكىلات دەپ قاراپ، بۇرژۇئازىيە بىلەن پرولېتارىيات ئوتتۇرىسىدىكى سىنىپىي تىنچلىقنى ماختاپ كۆككە كۆتۈرۈپ، كاپىتالىستلارنىڭ مەنپەئىتىگە چېقىلماي، «سوتسىيالىزم»نى بارا - بارا ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى تەشەببۇس قىلغان. شۇڭا، مۇنبەر سوتسىيالىزمىنىڭ پروگراممىسى ئىشچىلارنىڭ كېسەل بولۇپ قېلىش ۋە يارىلىنىش، ئۆلۈش ھادىسىلىرىگە سۇغۇرتا تەسىس قىلىش قاتارلىق بەزى ئىجتىمائىي ئىسلاھات تەدبىرلىرى بىلەنلا چەكلەنگەن. بۇنىڭ مەقسىتى ئىنقىلابتىكى ئىجتىمائىي دېموكراتىزمچىلارنىڭ تەسىرىنى يوقىتىش ھەم ئىشچىلارنى ئەكسىيەتچىل پرۇسسىيە دۆلىتى بىلەن يارىشىشقا ئۈندەشتىن ئىبارەت. ئۇلار پرۇسسىيە ھۆكۈمىتى يولغا قويغان تۆمۈريولنى دۆلەت ئىگىلىكىگە ئۆتكۈزۈۋېلىش ۋە بىسمان تۇزۇپ يولغا قويغان دۆلەتنىڭ تاماكا ۋە ھاراق ئىشلەشكە قارىتا مونوپوللۇقىنى «دۆلەت سوتسىيالىزمى» دەپ ئاتىغان، ماركس ۋە ئېنگېلس مۇنبەر سوتسىيالىزمىغا قارشى باشتىن - ئاخىر ئېغىشماي كۈرەش قىلدى ھەم ئۇنىڭ ئەكسىيەتچىل ۋە ئىلمىي - پەنگە قارشى خاراكتېرىنى ئېچىپ بەردى. — 14.

5. ماركسنىڭ «پەلسەپە نامراتلىقى. پرۇدوننىڭ ئەپەندىنىڭ ‹نامراتلىق پەلسەپىسى›گە جاۋاب» دېگەن ئەسىرى 1847 - يىلى فرانسۇز تىلىدا يېزىلغان ھەم نەشر قىلىنغان. ماركس ھايات ۋاقتىدا ئۇنىڭ تولۇق تېكىستى قايتا نەشر قىلىنمىغان، ئې. بونستان ۋە ك. كائۇتسكى تەرجىمە قىلغىنى تۇنجى نېمىسچە نۇسخىسى بولۇپ، 1885 - يىلى 1 - ئايدا نەشر قىلىنغان، ئېنگېلس بۇ نۇسخىنىڭ تەرجىمىسىنى تەھرىرلەپ، نۇرغۇن ئىزاھات بەرگەن ھەم كىرىش سۆزىنى يازغان. بۇ كىرىش سۆز 1884 - يىل 10 - ئاينىڭ 23 - كۈنى تاماملىنىپ، «ماركس ۋە رودبېرتۇس» دېگەن تېما بىلەن 1885 - يىلى 1 - ئايدىكى «يېڭى دەۋر» ژۇرنىلىنىڭ بىرىنچى سانىدا ئېلان قىلىنغان. — 14، 23.

6. رودبېرتۇس 1875 - يىل 3 - ئاينىڭ 14 - كۈنى ج. زېلېرغا يازغان خېتىدە ماركسقا كۆچۈرمىچىلىك قىلدى دەپ بوھتان چاپلىغان. ئۇ شۇ يىلى ئالەمدىن ئۆتكەن، ئېنگېلسنىڭ «1879 - يىلى رودبېرتۇس



ئۆزى مەيدانغا چىقتى» دېگىنى بۇ خەتنىڭ 1879 - يىلى تۇنجى قېتىم «ئادەتتىكى سىياسەتشۇناسلىق ژۇرنىلى» (تونبگېن) دا ئېلان قىلىنغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ. — 14.

7. ماركس يىغىپ ساقلىغان كىتابلار ئىچىدە رودبېرتۇس - ياكلاۋ دوكتورنىڭ «خەت - چەك ۋە ئىجتىمائىي سىياسىي ئىلمىي ماقالىلەر توپلىمى» بار بولۇپ، بۇ كىتابتا ئېنگېلس يازغان باھا سۆزى بار. — 15.

8. «يېڭى رېين گېزىتى» 1848 - يىلى رودبېرتۇسنىڭ بېرلىن پارلامېنت ئەزاسى بولۇش سۈپىتى بىلەن سۆزلىگەن نۇتقى ۋە باش ۋەزىرلىكنى ئۈستىگە ئېلىش پائالىيىتىنى تەنقىد قىلغان، «يېڭى رېين گېزىتى»نىڭ 1848 - يىل 6 - ئاينىڭ 24 - كۈندىكى 24 - سان «ھانزېمان ئىچكى كابېنتى»؛ 1848 - يىل 7 - ئاينىڭ 4 - كۈندىكى 34 - سان «مادارا مۇنازىرىسى»؛ 1848 - يىل 7 - ئاينىڭ 26 - كۈندىكارا مۇنازىرىسى توغرىسىدا»؛ 1848 - يىل 9 - ئاينىڭ 10 - كۈندىكى 99 - سان «ئىش بېجىرگۈچى ئىچكى كابېنتنىڭ تەختتىن چۈشۈشى»، «دانىيە ۋە پرۇسسىيىنىڭ ئۇرۇش توختىتىشى»؛ 1848 - يىل 9 - ئاينىڭ 12 - كۈندىكى 100 - سان «كرىزىس ۋە ئەكسىلئىنقىلاب»؛ 1848 - يىل 11 - ئاينىڭ 9 - كۈندىكى 138 - سان «بېرلىندىكى كرىزىس»قا قاراڭ. — 17.

9. جون. ك. رودبېرتۇس «ف. كىرشمانغا يازغان ئىجتىمائىي مەسىلىلەر توغرىسىدىكى خەت - چەكلىرىنىڭ 3 - پارچىسى. رىكاردونىڭ يەر ئىجارىسى تەلىماتىغا رەددىيە ھەم يەر ئىجارىسىگە ئائىت يېڭى نەزەرىيە» 1851 - يىل بېرلىن نەشرى، 87 - بەت — 18.

10. ئېنگېلس بۇ تومدا تىلغا ئالغان «تەنقىد» قوليازما — «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861 — 1863 - يىللاردىكى قوليازمىسى)»نى كۆرسىتىدۇ. بۇ ھەجمى ئىنتايىن چوڭ قوليازما بولۇپ، ئۇنىڭ «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى» قىسمىدا، ماركس قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسىدىن ئىبارەت سىياسىي ئىقتىسادتىكى بۇ يادرولۇق مەسىلىنى چۆرىدىگەن ھالدا، ھەرقايسى ئېقىمدىكى بۇرژۇئا ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ نەزەرىيىسىنى سىستېمىلىق، تارىخىي يوسۇندا تەنقىد قىلغان، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، مۇنازىرە جېڭى شەكلى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسىنىڭ نۇرغۇن مۇھىم تەرەپلىرىنى بايان قىلغان. ماركس بۇ قوليازما ئاساسىدا تارىخ قىسمى، تارىخىي تەنقىد قىسمى ياكى تارىخىي ماتېرىيال قىسمى دەپ ئاتىلىدىغان «كاپىتال»نىڭ 4 - تومىنى يېزىشنى پىلانلىغان. «كاپىتال»نىڭ ئالدىنقى ئۈچ تومى نەزەرىيە قىسمى دەپ ئاتالغان. — 19.

11. **سودا ھېرىسلىقى** (Merkantilismus) 15 — 16 - ئەسىرلەردە ياۋروپادىكى ھەرقايسى دۆلەتلەردە كەڭ تارقالغان بىر خىل ئىقتىسادشۇناسلار ئېقىمى بولۇپ، شۇ دەۋردىكى سودا كاپىتالىنىڭ مەنپەئىتى ۋە تەلىپىنى ئەكس ئەتتۈرگەن. سودا ھېرىسمەنلىرى پۇلنى بايلىقنىڭ ئاساسىي شەكلى دەپ قاراپ، دۆلەتنىڭ ئىقتىسادىي تۇرمۇشقا ئارىلىشىشىنى، تەدبىر قوللىنىپ تاشقى سودىدا ئاكتىپ بالانسنى ئەمەلگە ئاشۇرۇپ، پۇلنىڭ دۆلەت ئىچىگە ئېقىپ كېلىشىگە شارائىت يارىتىش ھەم پۇلنىڭ چەت ئەلگە چىقىپ كېتىشىنى قاتتىق مەنئى قىلىپ، ئىمپورتقا تاموژنا بېجىنى قوغداش سىياسىتىنى يۈرگۈزۈشنى تەشەببۇس قىلغان.

دەسلەپكى مەزگىلدىكى سودا ھېرىسلىقىنىڭ شەكلى پۇلپەرەسلىك بولۇپ، پۇل پەرق سوممىسى نەزەرىيىسى، يەنى پۇلنى سىرتقا چىقىرىشنى مەنئى قىلىپ، ئالتۇن - كۈمۈش كىرىمىنى كۆپەيتىشنى تەشەببۇس قىلغان. ئاخىرقى مەزگىلدىكى سودا ھېرىسلىقى 17 - ئەسىردە كەڭ ئومۇملاشقان بولۇپ، سودا پەرق سوممىسى نەزەرىيىسى، يەنى سانائەتنى تەرەققىي قىلدۇرۇپ، تاشقى سودىدىكى ئاكتىپ بالانسنى كېڭەيتىپ، پۇلنىڭ كۆپلەپ ئېقىپ كىرىشىگە كاپالەتلىك قىلىشنى تەشەببۇس قىلغان. —— 20، 114.

12. ئا • سمىت «خەلقلەر بايلىقىنىڭ خاراكتېرى ۋە سەۋەبى توغرىسىدا تەتقىقات» (يېڭى تۆت كىتاب توپلىمى) 1843 - يىلى لوندون نەشرى، 1 - توم 131 — 132 - بەت —— 20.

13. ئا • سمىت «خەلقلەر بايلىقىنىڭ خاراكتېرى ۋە سەۋەبى توغرىسىدا تەتقىقات» (يېڭى تۆت كىتاب توپلىمى) 1843 - يىلى لوندون نەشرى، 1 - توم 134 - بەت. —— 21.

14. ئا • سمىت «خەلقلەر بايلىقىنىڭ خاراكتېرى ۋە سەۋەبى توغرىسىدا تەتقىقات» (يېڭى تۆت كىتاب توپلىمى) 1843 - يىلى لوندون نەشرى، 1 - توم، 172 — 173 - بەت.

ماركس بۇ كىتابقا 1828 - يىلدىكى ئېدىنبورگ - لوندون نەشرى (ماك كۇللوخنىڭ يازغانلىرىغا قوشۇمچە قىلىنغان ئاپتورلار تەرجىمىھالى، كىرىش سۆز، ئىزاھات ۋە تولۇقلىما بايان)دىن تاللاپ كۆچۈرۈۋېلىش ئېلىپ بارغان. «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 - يىل) VII خاتىرە دەپتەر ۋە VIII خاتىرە دەپتەر («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرىنىڭ 4 - قىسمى 8 - توم 272 -، 279 -، 284 — 286 - بەت)گە قاراڭ.

—— 22.



15. ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» (1861 — 1863 - يىل قوليازمىسى)» VI خاتىرە دەپتەرنىڭ 254 - بېتىگە قاراڭ. —— 23.

16. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 594 — 598 - بەتلەرگە قاراڭ. —— 24.

17. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 678 - بەت ئىزاھات (26)گە قاراڭ. —— 25.

18. **«ئادەمنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمەيدىغان موزدۇز»** «ماك كۇللوخ ئەپەندىنىڭ ‹سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى›گە قارىتا بىرقانچە چۈشەندۈرۈش»نىڭ 1826 - يىلدىكى ئېدىنبورگ نەشرىدىن كەلگەن، بۇ كىتابچە نەشر قىلىنغاندا موئې مارئۇن دېگەن تەخەللۇس ئىشلىتىلگەن، بۇ كىتابچىنىڭ ئاپتورى جون ۋىلسون كىتابچىدە ماك كۇللوخنى «ئادەمنىڭ ئىشەنگۈسى كەلمەيدىغان موزدۇز» دەپ ئاتىغان.

—— 26.

19. **ئېرۋىن كوممۇنىزمى** بۇ ئۇنىڭ «يېڭى ئەخلاق دۇنياسى كىتابى» قاتارلىق ئەسەرلىرىدە بايان قىلىنغان خىيالىي سوتسىيالىزم نەزەرىيىسىنى كۆرسىتىدۇ. ئېرۋىن سوتسىيالىزم مۇھىتىنىڭ مەھسۇلى، شۇڭلاشقا سوتسىيالىزمنى ئەمەلگە ئاشۇرغاندىلا، ئاندىن جەمئىيەتتىكى بارلىق جىنايەتلەرگە تاقابىل تۇرغىلى بولىدۇ دەپ قارىغان. ئۇ 1824 - يىلى ئامېرىكىغا بېرىپ، كوممۇنىزمنىڭ «يېڭى ھەمكارلىق كەنتى»نى سىناق تەرىقىسىدە قۇرۇپ، ئىشلەپچىقىرىش ۋاسىتىلىرىگە ئومۇم ئىگىدارلىق قىلىش ۋە كوللېكتىپ ئەمگەكنى يولغا قويۇپ، ئاخىرى ۋەيران بولۇپ مەغلۇبىيەتكە ئۇچرىغان. 1829 - يىلى ئەنگلىيىگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، ئالدى بىلەن لوندوندا مەملىكەتلىك ئادىل ئەمگەك ئالماشتۇرۇش سودا سارىيى قۇرۇپ، بۇ سودا سارايغا تايىنىپ ۋاسىتىلىك ئېكسپىلاتاتسىيىنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا ئۇرۇنغان، كېيىن يەنە مەملىكەتلىك سانائەت چوڭ بىرلەشمىسى قۇرغان بولسىمۇ، ئاخىرىدا ھەممىسىنىڭ مەغلۇپ بولغانلىقىنى جاكارلىغان. ئۆمرىنىڭ ئاخىرىدا ئۇ كوممۇنىزم تەشەببۇسىنى ئوتتۇرىغا قويغان، لېكىن ئىشچىلارنىڭ سىياسىي كۈرەش ئېلىپ بېرىشىغا قارشى تۇرغان، بىلىم تارقىتىشقا تايىنىپ جەمئىيەتتىكى ئىللەتلەرنى يوقىتىپ، ئىجتىمائىي زىددىيەتنى ھەل قىلغىلى بولىدۇ دەپ قارىغان. ئۇ ئۈمىدىنى شەپقەتچى ھۆكۈمرانلارغا باغلىغان. ئېرۋىن 19 - ئەسىرنىڭ باشلىرىدىكى تەسىرى ئەڭ كۈچلۈك بولغان خىيالىي سوتسىيالىزمچىلارنىڭ بىرى. ئېنگېلس 70 - يىللارنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا يازغان «ديۈرىڭغا قارشى»دا: «ئەنگلىيىدىكى ئىشچىلارغا پايدىلىق بارلىق ئىجتىمائىي ھەرىكەتلەر، بارلىق ئەمەلىي ئىلگىرىلەشلەر ئېرۋىننىڭ ئىسمى بىلەن باغلىنىشلىق» دېگەن. —— 28.

20. ماركسنىڭ «پەلسەپە نامراتلىقى. پرۇدوننىڭ ‹نامراتلىق پەلسەپىسى›گە جاۋاب» 1 - باب 2 - پاراگراف «ھاسىلىي قىممەت ياكى ئۇنىۋېرسال قىممەت»كە قاراڭ. —— 28.

21. جون • ك • رودبېرتۇسنىڭ «خەت - چەك ۋە ئىجتىمائىي سىياسىي ئىلمىي ماقالىلەر توپلىمى»نى رۇدولف مېيېر نەشر قىلغان، [1881 - يىل] بېرلىن نەشرى، 1 - توم 111 - بەت. —— 36.

22. ماركسنىڭ «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»دىكى رودبېرتۇسنىڭ ئىجارە توغرىسىدىكى نەزەرىيە قىسمىنى كۆرسىتىدۇ. «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861 — 1863 - يىل قولىيازمىسى)» X خاتىرە دەپتەرنىڭ 445 — 459 - بېتىگە قاراڭ. —— 37.

23. ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861 — 1863 - يىل قولىيازمىسى)» X خاتىرە دەپتەرنىڭ 449 -، 469 — 473 -، XI خاتىرە دەپتەرنىڭ 528 — 549 - بەت، VIII خاتىرە دەپتەرنىڭ 666 - بەتلىرىگە قاراڭ. —— 39.

24. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 3 - توم 29 — 233 - بەتلەرگە قاراڭ. —— 39

25. «كاپىتال» 1 - توم 7 - بۆلۈم «كاپىتالنىڭ جۇغلىنىش جەريانى» («كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 651 — 887 - بەت)كە قاراڭ. —— 63.

26. رۇسىيىدىكى 1861 - يىلدىكى **يانچىلار تۈزۈمى ئىسلاھاتىنى** كۆرسىتىدۇ. 19 - ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، يانچىلىق تۈزۈم كاپىتالىزمنىڭ تەرەققىياتىغا ئېغىر توسقۇنلۇق قىلدى. 1853 — 1856 - يىلدىكى قىرىم ئۇرۇشى مەغلۇپ بولغاندىن كېيىن، ئىنقىلاب ۋەزىيىتى تەرەققىي قىلىپ، دېھقانلار ھەرىكىتى كۈنسايىن يۇكسەلدى. ئالېكساندىر II ھۆكۈمىتى «دېھقانلارنى يانچى بېقىندىلىق مۇناسىۋىتىدىن قۇتۇلدۇرۇش توغرىسىدا 1861 - يىل 2 - ئاينىڭ 19 - كۈنىدىكى پەرمان»نى ئېلان قىلىشقا مەجبۇر بولدى. بۇ پەرماندا دېھقانلارنىڭ جىسمانىي ئەركىنلىكتىن بەھرىمەن بولىدىغانلىقى، پومېشچىكلارنىڭ يانچىلارنى ئېلىپ - سېتىشى ياكى ھەدىيە قىلىشىغا بولمايدىغانلىقى، دېھقانلار ئۆزلىرىنىڭ مال - مۈلكىنى بىر تەرەپ قىلىشقا، دەۋالىشىشقا ۋە سودا -



سانائەت كەسپى بىلەن شۇغۇللىنىشقا ھوقۇقلۇق ئىكەنلىكى؛ لېكىن يەرگە يەنىلا پومېشچىكلار ئىگىدارلىق قىلىدىغانلىقى، يانچىلار يۇقىرىقى ئەركىنلىكلەرگە ئېرىشىش ئۈچۈن يۇقىرى باھالىق قايتۇرۇۋېلىش سوممىسى تۆلىشى كېرەكلىكى بەلگىلەندى. بۇ قېتىمقى ئىسلاھات گەرچە پومېشچىكلار سىنىپىنىڭ مەنپەئىتىنى قوغدىغان بولسىمۇ، لېكىن يەنىلا كاپىتالىزمنىڭ تەرەققىياتى ئۈچۈن شارائىت ھازىرلىدى. —— 64.

27. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 696 - بەتكە قاراڭ. —— 78.

28. **پۇلپەرەسلىك ياكى پۇل سىستېمىسى** (Monetarsystem) سودا ھېرىسلىقى (ئىزاھات 11 گە قاراڭ)نىڭ دەسلەپكى شەكلى. —— 119.

29. [بېيلى، سېمىۇئېل] «قىممەتنىڭ ماھىيىتى، ئۆلچىمى ۋە سەۋەبلىرىگە دائىر تەنقىد تەتقىقاتى، ئاساسلىقى رىكاردو ئەپەندى ۋە ئۇنىڭ مۇخلىسلىرىنىڭ ئەسەرلىرى توغرىسىدا» 1825 - يىل لوندون نەشرى، 72 - بەت. —— 207.

30. ماركس سىيسموندىنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد يېڭى نەزەرىيىسى»دىن كۆچۈرۈۋالغان. ئۇنىڭ 1845 - يىلى يازغان «بريۇسسېلدىكى خاتىرە» («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1998 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 3 - توم)غا قاراڭ. —— 219.

31. **ئىنكا دۆلىتى** جەنۇبىي ئامېرىكا قىتئەسىنىڭ غەربىي جەنۇبىي قىسمىدىكى قەدىمىي دۆلەت. ئۇنىڭ پادىشاھى ئىنكا، خەلقى ئىنكالىقلار دەپ ئاتالغان. 11 - ئەسىردىن كېيىن ئايماللار ۋە كېكيۇياش دېگەن ئىككى چوڭ قەبىلە پىروگۇسك جىلغىسىدا قوشنا رايونلارنى قوشۇۋالغان، 15 - ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا كۈچلۈك قۇللۇق تۈزۈملۈك دۆلەت بولۇپ شەكىللەنگەن. ئىنكا دۆلىتى ئىپتىدائىي جەمئىيەتنىڭ ناھايىتى كۆپ قالدۇقلىرىنى ساقلاپ قالغان. ئىنكا جەمئىيىتىدە قاتتىق مەمۇرىي تۈزۈم ئورنىتىلغان بولۇپ، ئاقسۆڭەكلەر، ئاۋام ۋە قۇللاردىن ئىبارەت ئۈچ دەرىجىگە ئايرىلغان، جەمئىيەتنىڭ ئاساسىي بىرلىكى ئورتاق ئاتا - بوۋىلىرى بار بەزى ئائىلىدىن تەشكىللەنگەن ئۇرۇق كوممۇناسى ياكى كەنت كوممۇناسى بولۇپ، يەر ۋە مال - چارۋىلارنى ئورتاق ئىگىلىگەن. 16 - ئەسىردە ئىنكا دۆلىتى تازا گۈللەنگەن دەۋر بولۇپ، ھازىرقى پېرۇ، ئېكۋاتور، بولىۋىيە ۋە چىلىنىڭ شىمالىي قىسمىغىچە كېڭەيگەن، 1533 - يىلى ئىسپانىيە تەرىپىدىن مۇستەملىكە قىلىنىپ يوقىتىلغان. —— 226، 292.

32. «گرېتسىيىلىكلەر ئۆزئارا ئۇچرىشىپ قالسىلا، كەسكىن ئۇرۇش يۈز بېرىدۇ» (when Greek meets Geek then comes the tug of war) ناتانىيېل لىنىڭ «خانىشنىڭ رەقىبى»دىن كۆچۈرۈپ ئىشلەتكەن سۆز. ئۇنىڭ «تىياتىر ئەسەرلىرى توپلىمى»نىڭ 1734 ـ يىل لوندون نەشرى، 3 ـ توم 266 ـ بەتكە قاراڭ. —— 253.

33. ماركس كېيىنىڭ «ئىقتىساد جەدۋىلى ئانالىزى» ۋە «سودا ۋە قول ـ سانائەتچىلەر ئەمگىكى توغرىسىدا سوئال ـ جاۋاب»تىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغان. VII خاتىرە دەپتەردىكى 1859 — 1862 ـ يىلى لوندوندا تاللاپ كۆچۈرۈۋالغان خاتىرە ۋە تولۇقلىما خاتىرە دەپتەرگە قاراڭ. —— 256.

34. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 ـ نەشرى، 1 ـ توم 413 — 444 ـ بەتكە قاراڭ. —— 262.

35. ماركس توۋ كورېيتىنىڭ «شەخسلەرنىڭ بېيىشىدىكى سەۋەب ۋە ئۇسۇل توغرىسىدا تەتقىقات»تىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغان. «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 ـ يىل) VII خاتىرە دەپتەر («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 ـ يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 ـ قىسىم 8 ـ توم)غا قاراڭ. —— 271.

36. ئا • سىمىتىنىڭ «خەلقلەر بايلىقىنىڭ خاراكتېرى ۋە سەۋەبى توغرىسىدا تەتقىقات» (يېڭى تۆت كىتاب توپلىمى) 1843 ـ يىل لوندون نەشرى، 2 ـ توم 249 — 252 ـ بەت. —— 273.

37. جون لالور «پۇل ۋە ئەخلاق: دەۋرگە بېغىشلانغان بىر كىتاب» 1852 ـ يىل، لوندون نەشرى، 43 — 44 ـ بەت. —— 273.

38. ج • چ • ل • سىموندې دې سىيسمۇندىنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد ھەققىدە ئومۇمىي چۈشەنچە» 1837 ـ يىل برىيۇسسېل نەشرى، 1 ـ توم 49 ـ بەت ۋە كېيىندىكى بىرقانچە بەتلەر. ماركس 1845 ـ يىلى يازغان «برىيۇسسېلدىكى خاتىرە»دە بۇ كىتابتىن ئالغان جايلار بار. «ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1998 ـ يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 ـ قىسىم 3 ـ تومغا قاراڭ. —— 273.



39. **ئامېرىكا جەنۇب ـ شىمال ئۇرۇشى،** يەنى 1861 — 1865 ـ يىللىدىكى ئامېرىكىدىكى ئىچكى ئۇرۇش. 19 ـ ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا، ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىي قىسمىدىكى ئېكىنزارلىق خوجايىنلىرىنىڭ قۇللۇق تۈزۈمى بىلەن شىمالىي قىسمىدىكى بۇرژۇئازلارنىڭ ياللانما ئەمگەك تۈزۈمى ئوتتۇرىسىدىكى زىددىيەت كۈندىن ـ كۈنگە ئۆتكۈرلەشتى. 1860 ـ يىلى 11 ـ ئايدا قۇللۇق تۈزۈمىنى چەكلەشنى تەشەببۇس قىلغۇچى جۇمھۇرىيەتچىلەر پارتىيىسىنىڭ نامزاتى لىنكولىن زۇڭتۇڭلۇققا سايلاندى، ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىدىكى قۇلدارلار قۇللۇق تۈزۈمىنى قوغداش توپىلىڭى قوزغىدى. 1861 ـ يىلى 2 ـ ئايدا، جەنۇبىي قىسىمدا ئىلگىرى ـ كېيىن بولۇپ مۇستەقىللىق جاكارلىغان 11 شتات مونتگومېرى قۇرۇلتىيىدا ئامېرىكىنىڭ جەنۇبىي ئىتتىپاقىنى قۇرۇپ، ئاشكارا ھالدا دۆلەتنى پارچىلىدى ھەم شۇ يىلى 4 ـ ئاينىڭ 12 ـ كۈنى سامتېر قەلئەسى (جەنۇبىي كارولىنا شتاتى)نى پارتلىتىپ، ئىچكى ئۇرۇش قوزغىدى. 1865 ـ يىلى 4 ـ ئايدا، جەنۇبىي قىسىم ئىتتىپاقىنىڭ مەركىزى رىچموند ئىشغال قىلىندى، جەنۇبىي قىسىم ئىتتىپاقىنىڭ بىرلەشمە ئارمىيىسى تەسلىم بولۇپ ئۇرۇش ئاخىرلاشتى. شىمالدىكى ھەرقايسى شتاتلار جەنۇب ـ شىمال ئۇرۇشىدا غەلىبىنى قولغا كەلتۈرۈپ، دۆلەتنىڭ بىرلىكىنى قوغدىدى ھەم كاپىتالىزمنىڭ جۇش ئۇرۇپ راۋاجلىنىشى ئۈچۈن يول ئاچتى. —— 275.

40. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 ـ نەشرى، 1 ـ توم 717 — 724 ـ بەتلەرگە قاراڭ. —— 276.

41. ژان • ب • سايىنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا» 1817-يىل پارىژ 3 ـ نەشرى، 2 ـ توم 433 ـ بەت. ماركس يېغىپ ساقلىغان كىتابلار ئىچىدە سايىنىڭ بۇ ئەسىرى بولۇپلا قالماي، يەنە رىكاردونىڭ «سىياسىي ئىقتىساد ۋە باج ـ سېلىق نەزەرىيىسى»نىڭ 1821 ـ يىلدىكى لوندون نەشرىمۇ بار ئىدى. ماركسنىڭ سايىنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا»دىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى ھەققىدە 1844 ـ يىلدىكى «پارىژدىكى خاتىرە» («ماركس ـ ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1981 ـ يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 ـ قىسىم 2 ـ توم 301 — 327 ـ بەتلەر)گە قاراڭ. —— 294.

42. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 ـ نەشرى، 1 ـ توم 653 ـ بەتكە قاراڭ. —— 301.

43. ماركس نېۋماننىڭ «سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى»گە قارىتا تاللاپ كۆچۈرۈۋېلىش ئېلىپ بارغان. «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 ـ يىل) XV خاتىرە دەپتەر ۋە XVI خاتىرە دەپتەرگە

قاراڭ. —— 303.

44. ماركس چارموسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد توغرىسىدا»غا قارىتا تاللاپ كۆچۈرۈۋېلىش ئېلىپ بارغان. «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 - يىل) IX خاتىرە دەپتەر («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 8 - توم 572 — 589 - بەتلەر) گە قاراڭ. —— 304.

45. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 236 - بەتكە قاراڭ. —— 307.

46. رامساينىڭ خاتا كۆزقارىشى توغرىسىدا ئۇنىڭ «بايلىقنىڭ تەقسىملىنىشى توغرىسىدا»نىڭ 1836 - يىلدىكى ئېدىنبورگ نەشرىگە قاراڭ. ماركسنىڭ بۇ كىتابتىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى ھەققىدە «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 - يىل) IX ۋە X خاتىرە دەپتەر («ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 8 - توم) گە ھەم ماركسنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» (1861 — 1863 - يىلى قوليازمىسى) XVIII خاتىرە دەپتەرنىڭ 1086 - بېتىگە قاراڭ. —— 311.

47. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 212 — 213 - بەتكە قاراڭ. —— 312.

48. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 212 - بەتكە قاراڭ. —— 313.

49. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 207 — 213 - بەتكە قاراڭ. —— 316.

50. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 194 — 205 - بەتكە قاراڭ. —— 323.

51. ر • پ • ۋىلىامسىنىڭ دوكلاتى «تۆمۈريولنى ئاسراش» 1867 - يىل 12 - ئاينىڭ 2 - كۈنى «پۇل بازىرىغا باھا»دا ئېلان قىلىنغان. —— 333، 355.



52. دى • لادنېرنىڭ «تۆمۈريول ئىقتىسادى: قاتناش - ترانسپورتنىڭ يېڭى شەكلى توغرىسىدا»دا تەخمىنەن 8 %. ئەگەر تۇپتوغرا 8 % بولسا، تېكىستتە $12\frac{1}{2}$ بولۇشى كېرەك. —— 336.

53. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 240 -، 465 - بەتكە قاراڭ. —— 339.

54. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 490 — 491 - بەتتىكى ئىزاھات (190a)غا قاراڭ. —— 341.

55. بۇ ماقالە 1868 - يىل 1 - ئاينىڭ 25 - كۈنى «پۇل بازىرىغا باھا»دا ئېلان قىلىنغان. —— 351.

56. ماركس «كاپىتال»نىڭ 3 - تومىدا كاپىتالىستىك كرېدىت تۈزۈمىنى بايان قىلغان. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 3 - توم 297 — 692 - بەتكە قاراڭ. —— 357.

57. ماركسنىڭ VII خاتىرە دەپتىرىدىكى 1859 1862 - يىلى لوندوندا تاللاپ كۆچۈرگەن خاتىرىسىدە ميۇللېرنىڭ «دۆلەتنى ئىدارە قىلىش سەنئىتى نەزەرىيىسى»دىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار. 365.

58. ئا • پوتتېرنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد: ئۇنىڭ ئوبيېكتى، قوللىنىلىشى ۋە قائىدىسى. ئامېرىكىلىقلارنىڭ تۇرمۇش ھالىتى بويىچە چۈشەندۈرۈش»نىڭ 1841 - يىل نيۇ - يورك نەشرىدىن ئېلىنغان. كىرىش سۆز قىسمىدىن قارىغاندا، بۇ كىتابنىڭ كۆپ قىسمى ئاساسىي جەھەتتىن 1833 - يىلى ئەنگلىيىدە ئېلان قىلىنغان جورج سكروپنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى» دېگەن كىتابنىڭ ئالدىنقى ئون بابىنىڭ تەرجىمە نۇسخىسىدىن ئىبارەت (ئا • پوتتېر قىسمەن ئۆزگەرتىش كىرگۈزگەن).

ئاستىدىكى نەقىللەر ماركسنىڭ VII خاتىرە دەپتىرىدىكى 1859 — 1862 - يىلى لوندوندا يازغان خاتىرىلىرىدىن ئېلىنغان. ئۇنىڭدىن بۇرۇن، ماركس 1851 - يىلى سكروپنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى»دىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغان. «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 8 - توم 592 — 596 - بەتكە

قاراڭ. ——— 365.

59. ماركس قولىيازمىسىدا كاپىتالنىڭ ئايلىنىش ۋاقتىنى بۇنداق ھېسابلاش ئۇسۇلىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويغان، نەقلىدىكى ئايلىنىش ئوتتۇرىچە ۋاقتى (16 ئاي) بارلىق كاپىتال 50 مىڭ ئامېرىكا دوللىرىنىڭ %$7\frac{1}{2}$ پايدىسىنى قوشۇپ ھېسابلىغان. ئەگەر پايدىنى ھېسابلىمىغاندا، بۇ كاپىتاللارنىڭ ئايلىنىش ۋاقتى 18 ئاي بولىدۇ. ——— 366.

60. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 166 - بەتكە قاراڭ. ——— 368.

61. ماركس تۇرگوتنىڭ «بايلىقنىڭ شەكىللىنىشى ۋە تەقسىملىنىشى توغرىسىدا تەكشۈرۈش»دىن تاللاپ كۆچۈرگەنلىكى ھەققىدە VII خاتىرە دەپتەردىكى 1859 — 1862 - يىلى لوندوندا تاللاپ كۆچۈرگەن خاتىرىلەرگە قاراڭ؛ كېنېنىڭ «ئىقتىساد جەدۋىلى ئانالىزى»دىن كۆچۈرۈۋالغانلىرى ۋە دىيۇپون دې نېمۇرنىڭ «كېنې دوختۇرنىڭ تەلىماتى»دىن كۆچۈرۈۋالغانلىرى ھەققىدە تولۇقلىما خاتىرە دەپتەر C گە قاراڭ؛ گې • لې تروننىڭ «قىممەت، ئوبوروت، سانائەت، ئىچكى - تاشقى سودا نەزەرىيىسىنىڭ ئىجتىمائىي مەنپەئەتى»دىن كۆچۈرۈۋالغانلىرى ھەققىدە تولۇقلىما خاتىرە دەپتەر D ۋە E غا قاراڭ. ——— 373.

62. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 236 - بەتكە قاراڭ. ——— 398.

63. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 207 — 217 - بەتكە قاراڭ. ——— 401.

64. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 703 — 706 - بەتكە قاراڭ. ——— 470.

65. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 3 - توم 222 — 266 - بەتكە قاراڭ. ——— 426.

66. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 717 - 718 - بەتكە قاراڭ.



429.

67. ماركس VII خاتىرە دەپتەردىكى 1859 — 1862 - يىلى لوندوندا كۆچۈرۈپ يازغانلىرى ئىچىدە، ف • ۋايلاندنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى»دىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار. ماركس «كاپىتال»نىڭ 1 - تومنى يازغاندا ۋايلاندنىڭ ئۆزۈندىلىرىنى نەقىل كەلتۈرگەن. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 241 - بەتتىكى ئىزاھات (25) كە قاراڭ. ——— 447.

68. ماركسنىڭ «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 - يىل) IX خاتىرە دەپتىرىدە جون بارتوننىڭ «جەمئىيەتتىكى ئەمگەكچى سىنىپ ئەھۋالىغا تەسىر كۆرسىتىدىغان مۇھىت توغرىسىدا»دىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار. «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 - يىلىدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 8 - توم 518 — 521 - بەتكە قاراڭ. ماركس «كاپىتال»نىڭ 1 - تومنى يازغاندا بارتوننىڭ بىر ئابزاس ئۆزۈندىسىنى نەقىل كەلتۈرگەن. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 728 - بەتكە قاراڭ. ——— 450.

69. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 3 - توم، 29 — 82 - بەتكە قاراڭ. ——— 450.

70. جون ستيۇئارت مىلل «سىياسىي ئىقتىسادتىكى ھەل قىلىنمىغان بەزى مەسىلىلەر توغرىسىدا قىسقىچە مۇلاھىزە» 1844 - يىل لوندون نەشرى، 164 - بەتكە قاراڭ.

ماركس 1845 - يىلى يازغان «مانچېستېردىكى خاتىرە»دە مىللنىڭ بۇ ئەسىرىدىن تاللاپ كۆچۈرگەن، «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1988 - يىلىدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 4 - تومغا قاراڭ. ——— 452.

71. جورج رامساي «بايلىقنىڭ تەقسىملىنىشى توغرىسىدا» 1836 - يىل ئېدىنبورگ نەشرى، 21 — 24 - بەت.

ماركسنىڭ 1845 - يىلى يازغان «مانچېستېردىكى خاتىرە»دە رامساينىڭ بۇ ئەسىرىدىن كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار. «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1988 - يىلىدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 4 - تومغا قاراڭ. ——— 452.

72. ھېنرى دىيننگ ماكلېود «سىياسىي ئىقتىساد نەزەرىيىسى» 1858 - يىل لوندون نەشرى،

76 — 80 - بەت.

ماركس 1845 - يىلى يازغان «مانچېستېردىكى خاتىرە»دە ماكپلودنىڭ بۇ ئەسىرىدىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار، «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1988 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 4 - تومغا قاراڭ. —— 452.

73. ر • خ • پاتتېرسون «مالىيە ئىلمى. ئەمەلىي دەرسلىك» 1868 - يىل ئېدىنبورگ - لوندون نەشرى، 129 — 144 - بەت.

ماركسنىڭ 1845 - يىلى يازغان «مانچېستېردىكى خاتىرە»دە پاتتېرسوننىڭ بۇ ئەسىرىدىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار. «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1988 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 4 - تومغا قاراڭ. —— 452.

74. **«مانۇ قانۇن كودېكسى»** قەدىمقى ھىندىستاندىكى دىن، قانۇن ۋە ئەدەپ - قائىدە توغرىسىدىكى ئەمرىمەرۇپ توپلىمى بولۇپ، ھىندىستان قۇللۇق تۈزۈم دۆلىتىنىڭ ئېھتىياجى ۋە براخمان دىنىنىڭ دىنىي ئەقىدىلىرى بويىچە تۈزۈلگەن دەسلەپكى مەزگىلدىكى ئادەت قانۇنى قانۇن كودېكسلىرىنىڭ بىرى. ئۇنىڭدا ھەربىر ھىندىستانلىقنىڭ براخمان دىنى ئەقىدىسى بويىچە ئادا قىلىشقا تېگىشلىك مەجبۇرىيىتى بەلگىلەنگەن. رىۋايەت قىلىنىشىچە، بۇ قانۇن كودېكسى ئەپسانىلەردىكى ئىنسانلارغا ئاساس سالغۇچى (سانسكرت يېزىقىدىكى «ئادەم») مانۇنىڭ قولىدىن چىققان. بۇ قانۇن كودېكسىنىڭ ماتېرىيالى نۇرغۇن ئەسىرلەردىن بۇيان پەيدىنپەي توپلىنىپ، مىلادى باشلىنىدىغان مەزگىلدە دائىرىسى مۇقىملاشقانمىش، «مانۇ قانۇن كودېكسى» ئىپتىدائىي كوممۇنا تۈزۈمىنىڭ نۇرغۇن قالدۇقلىرى ساقلانغان ھىندىستان قۇللۇق تۈزۈم جەمئىيىتىنىڭ تەرەققىيات ئالاھىدىلىكىنى ئەكس ئەتتۈرگەن.

ماركس بۇ يەردە قوللانغان بۇ سۆز ھەققىدە «ماناۋا دېخاما سۇستېرا ياكى كۇرۇكنىڭ چۈشەندۈرۈشى بويىچە مانۇ قانۇن كودېكسى دەپ ئاتاپ، ھىندىستاننىڭ تامۇژنا، دىن ۋە خەلق ئىشلىرى تۈزۈمىنى بايان قىلىش» 1863 - يىل مادىراس 3 - نەشرى، 281 - بەتكە قاراڭ. —— 470.

75. «كاپىتال»نىڭ 1 - توم 8 - باب 4 - پاراگرافى «كۈندۈزلۈك ئىشچى ۋە كېچىلىك ئىشچى. سىمېنا ئالمىشىش تۈزۈمى» («كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 297 — 304 - بەت)كە قاراڭ. —— 473.

76. ماركسنىڭ VII خاتىرە دەپتىرىدىكى 1859 — 1862 - يىلى لوندوندا تاللاپ كۆچۈرۈۋالغان



خاتىرىلىرىدە كۆرسىتىل سىپىپىلنىڭ «سودا - سانائەت، دېھقانچىلىق كارخانىلىرىنىڭ نەزەرىيە ۋە ئەمەلىيىتى توغرىسىدا ئومۇمىي بايان»دىن تاللاپ كۆچۈرگەن. —— 476.

77. ماركسنىڭ «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 - يىل) IX خاتىرە دەپتىرىدە توماس خوجىسكىننىڭ «ئاممىباب سىياسىي ئىقتىساد»تىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار، «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 8 - توم 549 — 562 - بەتكە قاراڭ. —— 482.

78. ماركس «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»دە ماك كۇللوخ ۋە جامېس مىللنىڭ خاتا كۆزقاراشلىرىنى ئانالىزلىق تەنقىد قىلغان، «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861 — 1863 - يىلى قوليازمىسى)» VIII خاتىرە دەپتەر 845 - ۋە كېيىندىكى بىرقانچە بەتلەرگە قاراڭ. —— 490.

79. «كاپىتال» 1 - توم 9 - باب «قوشۇمچە قىممەت نىسبىتى ۋە قوشۇمچە قىممەت مىقدارى» («كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى 1 - توم 351 — 361 - بەت)غا قاراڭ. —— 593.

80. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 653 — 654 - بەتكە قاراڭ. —— 612.

81. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 163 — 166 - بەتكە قاراڭ. 643.

82. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 134 - بەتكە قاراڭ. —— 676، 814.

83. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 137 — 138 - بەتكە قاراڭ. —— 677.

84. «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 31 - توم 520 - بەتكە قاراڭ. —— 683.

85. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى 1 - توم 721 — 724، 873 — 874 - بەتكە قاراڭ. ——— 702.

86. ماركس «قوشۇمچە قىممەت نەزەرىيىسى»دە كېيىنكى «ئىقتىساد جەدۋىلى»نى تېخىمۇ تەپسىلىي تەھلىل قىلغان. «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى» (1861 — 1863 - يىل قولىيازمىسى) X خاتىرە دەپتىرىنىڭ 422 — 436 - بېتىگە قاراڭ.
ئېنگېلس 70 - يىللاردا يازغان «ديۇرىڭغا قارشى»دا ماركسنىڭ قولىيازمىسىغا ئاساسەن كېيىنكى «ئىقتىساد جەدۋىلى»نى تېخىمۇ تەپسىلىي تەھلىل قىلغان، «ديۇرىڭغا قارشى»نىڭ 2 - توم 10 - باب «‹تەنقىد تارىخى› شەرھى»گە قاراڭ. ——— 707.

87. ن • لانگېنىڭ كاپىتالىزمغا قارشى نۇقتىئىنەزىرى ھەققىدە ئۇنىڭ «ھەق تەلەپ قانۇنى نەزەرىيىسى ياكى جەمئىيەتنىڭ ئاساسىي قائىدىسى» 1767 - يىل لوندون نەشرى، 1 — 2 - تومغا قارالسۇن. ماركسنىڭ لانگېنىڭ بۇ ئەسىرىدىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى ۋە ئۇنىڭغا بەرگەن باھاسى ھەققىدە «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861 — 1863 - يىلدىكى قولىيازما)» X خاتىرە دەپتىرىنىڭ 438 — 440 - بېتىگە قاراڭ. ——— 709.

88. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 682 - بەتكە قاراڭ. ——— 710.

89. «كاپىتال»نىڭ 2 - توم 1 - نەشرىدە يەنە مۇنداق بىر ئابزاس سۆز بار: «سىمىتنىڭ تۇراقلىق كاپىتال توغرىسىدىكى چۈشەندۈرۈشىنى مۇنداق بىر خىل تەشەببۇسقا يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ، يەنى تۇراقلىق كاپىتال ئىشلەپچىقىرىش جەريانىغا سىڭىنغان ئالدىن تۆلەنگەن سانائەت كاپىتالىنىڭ بىر قىسمىدۇر، دەل سىمىت 187 - بەتتە دېگەندەك، ‹ئۇنىڭ خاراكتېرى بولسا، ئوبوروتتىن ئۆتۈشنىڭ، خوجايىنىنى ئالماشتۇرۇشنىڭ زۆرۈرىيىتى بولماي تۇرۇپلا كىرىم ياكى پايدا بىلەن تەمىنلەيدۇ› ياكى سىمىت 185 - بەتتە دېگەندەك ‹ئۇ ئىگىدارلىق قىلغۇچىنىڭ قولىدا قالىدۇ ياكى ئەسلىي ھالىتىنى ساقلاپ قالىدۇ›». ——— 718.

90. ۋىلگېلم روشېر «خەلق ئىگىلىكى سىستېمىسى» 1 - توم «خەلق ئىگىلىكى ئىلمىي نەزەرىيىسى» 1858 - يىل ستۇگات - ئاۋگۇسبۇرگ تۈزىتىلگەن ۋە تولۇقلانغان 3 - نەشرى، ماركسنىڭ VII خاتىرە دەپتىرىدىكى 1859 — 1862 - يىلى لوندوندا يازغان خاتىرىسىدە «خەلق ئىگىلىكى ئىلمىي نەزەرىيىسى»دىن كۆچۈرۈۋالغان يەرلەر بار. ——— 733.



91. ماركس 1845 - يىلى يازغان «بريۇسسېلدىكى خاتىرە»دە، ستورخىنىڭ بۇ ئەسىرىدىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغان، «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1998 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 3 - تومغا قاراڭ. ——— 769.

92. ئانتون شېربيۇلىيېنىڭ خاتا نۇقتىئىنەزىرى، ئۇنىڭ «باي ۋە نامراتلىق» 1841 - يىل پارىژ نەشرىگە قاراڭ. ماركسنىڭ شېربيۇلىيېنىڭ بۇ ئەسىرىدىن كۆچۈرۈۋالغانلىرى ۋە ئۇنىڭغا بەرگەن باھاسى «سىياسىي ئىقتىساد تەنقىدى (1861 — 1863 - يىل قولىيازمىسى)»نىڭ XVIII خاتىرە دەپتەر 1102 — 1121 - بېتىگە قاراڭ. ——— 770.

93. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى 1 - توم 235 - بەتلەرگە قاراڭ. ——— 780.

94. «بىر ئادەمگە نىسبەتەن كاپىتال بولغان نەرسە، يەنە بىر ئادەمگە كىرىم بولىدىغان ئوخشايدۇ»، بۇ سۆز سىمىتنىڭ كاپىتالىستلار ئىشلەپچىقىرىش ئەمگىكىنى قامداش ئۈچۈن ئىشلەتكەن ئاشۇ قىسىم كاپىتال ئىشچىلارنىڭ كىرىمىنى شەكىللەندۈرىدۇ دېگەن تەشەببۇسنى كۆرسىتىدۇ. سىمىتنىڭ بۇ خىل تەشەببۇسىغا قارىتىلغان تەنقىد ھەققىدە مۇشۇ تومنىڭ 715 — 716 - بېتىگە قاراڭ. ——— 861.

95. ماركس 1845 - يىلى يازغان «برىيۇسسېلدىكى خاتىرە»دە سېنىئورنىڭ «سىياسىي ئىقتىساد ئاساسىي نەزەرىيىسى»دىن تاللاپ كۆچۈرگەن، «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1998 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 3 - تومغا قاراڭ. ——— 867.

96. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى، 1 - توم 689 - بەتكە قاراڭ. ——— 867.

97. ژان باتىست ساي «سىياسىي ئىقتىسادنىڭ ھەرقايسى تەرەپلىرىدىكى مەسىلىلىرى، بولۇپمۇ سودىنىڭ ئومۇميۈزلۈك يۈرۈشمەسلىكىدىكى سەۋەب توغرىسىدا مالتۇس ئەپەندىگە يېزىلغان خەت» 1820 - يىل پارىژ نەشرى. ——— 871.

98. دېستيۇت دې تراسىنىڭ كۆزقارىشى، ئۇنىڭ «ئىدېئوگىيە نەزەرىيىسى»نىڭ 4 — 5 - بۆلۈمگە قاراڭ. ماركس يىغىپ ساقلىغان ئەسەرلەر ئىچىدە بۇ ئەسەر بار، 1845 - يىلى يازغان «پارىژدىكى خاتىرە»دە بۇ كىتابتىن

ئېلىنغان جايلار بار. «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى»، 1998 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 3 - تومغا قاراڭ. —— 879.

**99**. **ماشىنا ئىلاھىنىڭ** ئەسلىي يېزىلىشى dei ex machina، سۆزمۇسۆز تەرجىمە قىلغاندا «ماشىنىدىن كېلىپ چىققان ئىلاھ» دېگەنلىك بولىدۇ (قەدىمقى دەۋردىكى تىياتىرخانىلاردا ئىلاھنىڭ رولىنى ئالىدىغان ئارتىسلارنى سەھنىگە ئالاھىدە مېخانىكىلىق قۇرۇلما ئېچىقان)؛ كۆچمە مەنىسى «تۇيۇقسىز پەيدا بولۇپ خەتەرلىك ئەھۋالدىن قۇتۇلدۇرىدىغان ئادەم» دېگەندىن ئىبارەت. —— 904.

**100**. ماركسنىڭ «لوندوندىكى خاتىرە» (1850 — 1853 - يىل) VII خاتىرە دەپتىرىدە تۇكنىڭ بۇ ئەسىرىدىن تاللاپ كۆچۈرۈۋالغانلىرى بار. «ماركس - ئېنگېلس ئەسەرلىرى» 1986 - يىلدىكى تارىخى ئىسپاتلانغان نەشرى، 4 - قىسىم 8 - توم 199 — 211 - بەتكە قاراڭ. —— 944.

**101**. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى ، 1 - توم 190 - بەتكە قاراڭ . —— 953.

**102**. **«تەپتىش ئەمەلدارى براتسىخ»** (Entspektor Brasig) گېرمانىيىنىڭ يۇمۇرىستىك يازغۇچىسى ف • رۇۋلېتىنىڭ بەزى ئەسەرلىرىدىكى پېرسوناژدىن ئىبارەت. —— 955.

**103**. **فرانسىيە تەتقىقات ئاكادېمىيىسى** 1795 - يىلى قۇرۇلغان فرانسىيىدىكى ئالىي ئىلىم - پەن ئورگىنى بولۇپ، بىرقانچە قىسىمدىن، يەنى بىرقانچە ئىنستىتۇتتىن تەركىب تاپقان، 1806 - يىلدىن بۇرۇن دۆلەتلىك تەبىئىي پەن ۋە سەنئەت تەتقىقات ئاكادېمىيىسى دەپ ئاتالغان. دېستيۇت دې تراسى ئېتىكا ۋە سىياسەتشۇناسلىق ئىنستىتۇتىنىڭ ئاكادېمىكى. —— 969.

**104**. **فىلادېلفىيە پەلسەپە جەمئىيىتى** ئامېرىكىنىڭ ئەڭ قەدىمىي ئىلىم - پەن جەمئىيەتلىرىنىڭ بىرى، دەسلەپتە 1740 - يىلى قۇرۇلغان. —— 969.

**105**. **«كەلگۈسىدىكى مۇزىكا»** دېگەن بۇ سۆز 1850 - يىلى نەشر قىلىنغان گېرمانىيىلىك كومپوزىتورلى ۋاگېنانىڭ «كەلگۈسىدىكى بەدىئىي ئەسەرلەر» ناملىق كىتابىدىن كەلگەن؛ ۋاگېنانىڭ مۇزىكا



ئىجادىيەت كۆزقارىشىغا قارشى كىشىلەر بۇ سۆزنى مەسخىرە قىلىش مەنىسىدە ئىشلەتكەن. —— 979.

**106**. «كاپىتال» خەنزۇچە 2 - نەشرى ، 1 - توم 704 - بەتتىكى ئىزاھات (964) كە قاراڭ . —— 1006.

**107**. ئالبېرت شەففلې «كاپىتالىزم ۋە سوتسىيالىزم» ناملىق ئەسىرىنىڭ 1870 - يىلدىكى تۇبىنگېن نەشرىدە ماركسنىڭ كاپىتالىستلار ئەمگەك كۈچىنىڭ قىممىتىنى ئەينەن تۆلەيدۇ دەپ كېسىپ ئېيتىشىنى «مەردانە» ھەرىكەت دېگەن. ماركس «ئا. ۋاگېنانىڭ ‹سىياسىي ئىقتىساد دەرسلىكى›گە باھا» ناملىق ماقالىسىنىڭ يان تەرەپتىكى ئىزاھاتىدا بۇ مەسىلىنى تىلغا ئالغان. —— 1012.

**108**. «كاپىتال» 2 - توم، 1 - نەشرى (1885 - يىل) ۋە 2 - نەشرى (1893 - يىل)دىكى بۇ بىر ئابزاس سۆز مۇنداق: «تۆت يىل كۆلىمى كېڭەيتىلگەن تەكرار ئىشلەپچىقىرىش مەزگىلىدە، I تۈركۈم ۋە II تۈركۈمنىڭ ئومۇمىي كاپىتالى $5400c + 1750v = 7250$ تىن $8784c + 2782v = 11566$ گە كۆپەيگەن، يەنى 100:160 نىسبەت بويىچە كۆپەيگەن. ئومۇمىي قوشۇمچە قىممەت ئەسلىدە 1750 ئىدى. ئەمدى 2782 بولدى. ئىستېمال قىلىنىپ بولغان قوشۇمچە قىممەت ئەسلىي I تۈركۈمدە 500، II تۈركۈمدە 535، جەمئىي 1035 ئىدى. لېكىن ئاخىرقى بىر يىلدا I تۈركۈمدە 732، II تۈركۈمدە 958، جەمئىي 1690 بولدى. دېمەك، 100:163 نىسبەت بويىچە كۆپەيگەن».

بۇ نەشرىدە بۇ بىر ئابزاستا تۈزىتىش كىرگۈزۈلدى. —— 1021.

本书根据人民出版社 2004 年 1 月第 1 版北京第 1 次印刷版本翻译出版。

بۇ كىتاب خەلق نەشرىياتى تەرىپىدىن 2004-يىل 1-ئايدا نەشر قىلىنغان 1-نەشرى بېيجىڭ 1-باسمىسىغا ئاساسەن تەرجىمە ۋە نەشر قىلىندى.

# كاپىتال

## 2-توم

تەرجىمە قىلغۇچى: جۇڭگو مىللەتلەر تەرجىمە مەركىزى

نەشر قىلغۇچى ۋە تارقاتقۇچى: مىللەتلەر نەشرىياتى

سانتۇچى: جايلاردىكى شىنخۇا كىتابخانىلىرى

تىزغۇچى: جۇڭگو مىللەتلەر تەرجىمە مەركىزى

باسقۇچى: بېيجىڭ يىخۇي باسما چەكلىك شىركىتى

2009-يىل 5-ئايدا 1-قېتىم نەشر قىلىندى

2009-يىل 5-ئايدا بېيجىڭدا 1-قېتىم بېسىلدى

تىراژى: 500 — 001

باھاسى: 61.00 يۈەن

**责任翻译：** 伊明・阿布拉

**翻译人员：** 阿不拉江・阿不都尼亚孜
阿尔孜古丽・莫依丁
阿力甫江・买买提
库尔班・买买提
库来西・吐尔逊
阿不力孜・艾海提
哈斯亚提・斯迪克
穆萨・艾德
热衣汉古丽・马木提
吐尔洪
吴绍杰
伊明・阿布拉

**مەسئۇل مۇھەررىرى:** ئىمىن ئابلا

**تەرجىمە قىلغۇچىلار:** ئابلاجان ئابدۇنىياز، ئارزىگۇل مۆمىن، غالىپجان مۇھەممەت، قۇربان مەمەت، كۇرەش تۇرسۇن، ئابلىز ئەخەت، خاسىيەت سىدىق، مۇسا ھەيدەر، رەيھانگۇل مامۇت، تۇيغۇن توخسۇن، ۋۇ شاۋجيې، ئىمىن ئابلا

**图书在版编目(CIP)数据**

资本论.第2卷:维吾尔文/中央马列编译局编;中国民族语文翻译中心译.—北京:民族出版社,2009.5

ISBN 978—7—105—10054—5

Ⅰ.资… Ⅱ.①中…②中… Ⅲ.马克思著作—马克思主义政治经济学—维吾尔语(中国少数民族语言) Ⅳ.A123

中国版本图书馆CIP数据核字(2009)第067688号




中国民族语文翻译中心译

民族出版社出版发行

(北京市和平里北街14号 邮编100013)

http:www.mzcbs.com

中国民族语文翻译中心微机照排

北京民族印务有限责任公司 各地新华书店经销

维文室电话:58130610 发行部电话:64211734

2009年5月第1版 2009年5月北京第1次印刷

开本:850×1168毫米 1/32 印张:33.625

印数:001 — 500(精装)册

ISBN 978—7—105—10054—5/A·102

民文(维15) 定价:61.00元